

# سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىم

**ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم**



**«سېنى ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتتۇق»**

**ئايەت كەرىم مەنىسى**





# سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز

**ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم**



پىروفېسسۇر، دوكتۇر رامازان ئايۋاللى

تەرجىمە قىلغۇچى. [illegible]

بىرىنچى نەشرى

**Çatalçeşme sk. No. 17 Cağaloğlu-İstanbul/Türkiye**

**Tel: (+90 212) 512 95 11 , Fax: (+90 212) 513 68 57**
**Email: turkdunyasi@ihlas.net.tr**
**Baskı: İhlas Gazetecilik A.Ş. Tel: (+90 212) 454 35 06**

2011



# مۇندەرىجە

# تەقدىم

ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ۋە بەرگەن نېمەتلىرىگە، ياخشىلىقلىرىغا، چەكسىز شۈكۈرلىرىمىز بولسۇن...ئۇنىڭ سۆيۈملۈك پەيغەمبىرى، پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ئەڭ گۈزىلى، ئەڭ ياخشىسى، ئەڭ ئۈستۈنى بولغان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ گۈزەل يۈزىنى كۆرۈش، پايدىلىق سۆزلىرىنى ئاڭلاش بىلەن شەرەپلەنگەن، شۇنداقلا پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ئەڭ قىممەتلىكى بولغان پۈتۈن ئاسخابىلارغا ۋە ئۇلارنىڭ ئىزىدىن ماڭغانلارغا دۇئا ۋە سالاملىرىمىز بولسۇن...

تارىختا «جاھىلىيەت دەۋرى» دىگەن بىر زامان بار بولۇپ، بۇ دەۋىردە ئەرەپ يېرىم ئارىلىدا، ئىنسانلار بۇتلارغا چوقۇناتتى، داۋاملىق ھاراق ئىچەتتى، قىمار ئويناتتى. ئەڭ كۈچلۈك بولغانلار ھەقلىق ھېساپلىناتتى، ئايالللار تىجارەت مېلىدەك ئېلىپ-سېتىلاتتى، قىز بۇۋاقلار بولسا تىرىك پېتى كۆمۈلەتتى. پەقەت ئەرەپ يىرىم ئارىلىدىلا ئەمەس پۈتۈن دۇنيا جاھالەت قاراڭغۇلىقىدا قالغان ئىدى. ئاسىيا، ئافرىقا ۋە ياۋرۇپامۇ بۇ ئەھۋاللاردىن ئانچە پەرق قىلمايتتى. پەقەت بۇ ئەھۋاللاردىن بىئارام بولغان، رازى

بولمىغان ئەقلى-ھۇشى جايىدا ئىنسانلار ئاز بولسىمۇ بار ئىدى. بۇ ئىنسانلار ئاللاھ تائاللاھقا بۇ قاراڭغۇ-زۇلمەت كۈنلىرىنىڭ بالدۇراق ئاياغلىشىشى ئۈچۈن دۇئا قىلىپ يالۋۇراتتى.

شەپقەتلىك ئاللاھ، ئوخشاش بولمىغان ئەسىرلەردە ئوخشاش بولمىغان قەۋملەرگە پەيغەمبەر ئەۋەتكىنىگە ئوخشاش، ئەڭ ئاخىرقى نەبى ۋە رەسۇل بولغان ھەزرىتى مۇھەممەتنىمۇ بۇ قاراڭغۇلۇقنى يورۇقلۇققا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر قىلىپ تەيىنلىدى.

جانابى ئاللاھ، بىزگە مەرھەمەت قىلىش بىلەن بىرگە، ئۇنىڭغا ئۈممەت قىلىپ، نىمەتلەرنىڭ ئەڭ چوڭىغا ئېرىشتۈردى. ئۇنىڭغا چىڭ يېپىشىش ۋە ئىتائەت قىلىشىمىزنى بىزگە ئوچۇق بىلدۈردى. ئاللاھنىڭ بۇ رەھمىتى ئۈچۈن نەقەدەر ھەمدۇ-سانا ۋە شۈكۈرلەر ئازلىق قىلىدۇ.

ئەھلى سۈننەتلەرنىڭ قارىشىچە: «ھەر پەيغەمبەر ئۆز زامانىدا، ئۆز ماكانىدا ۋە ئۆز قەۋمىدە، قەۋمىدىكى پۈتۈن ئىنسانلاردىن ھەر تەرەپتىن ئۈستۈندۇر.

مۇھەممەت پەيغەمبەر بولسا، ھەر ۋاقىت ۋە ھەر مەملىكەتتە، دۇنيانىڭ يارىتىلىش كۈنىدىن تاكى قىيامەت قوپقىچە، كەلگەن ۋە كېلىدىغان پۈتۈن بارلىقلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنىدۇر. ھىچ قانداق بىر ئىنسان ھەر قانداق تەرەپتىن ئۇنىڭدىن ئۈستۈن بولالمايدۇ...»

ئاللاھ تائاللاھ ھىچ بىر نەرسىنى ياراتماستىن بۇرۇن، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك نۇرىنى ياراتتى. «قۇرئان-كەرىم» دە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە خىتاپ قىلىپ: «سېنى ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتتۇق» دەپ بۇيرۇلغاندۇر. ھەدىسى قۇددىسىدە: «سەن بولمىغان بولساڭ، كائىناتنى ياراتمىغان بولاتتىم» دەپ بۇيرىغان.

ئىماننىڭ ئەسلى شەرتى بولسا: «كىملەر سۆيۈلۈر، كىملەر سۆيۈلمەس»، يەنى ئاللاھ تائالاھنىڭ دوستلىرىنى سۆيۈش، دۈشمەنلىرنى سۆيمەسلىكتۇر. بۇنىڭسىز ھىچقانداق ئىبادەت قوبۇل بولمايدۇ ۋە ساھابىلارغا ھۆرمەتسىزلىك بولىدۇ ئەلۋەتتە. بۇ سەۋەپتىن: «ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى» نى سۆيۈش پەرىز بولغان ۋە ئۇنىڭ مۇبارەك مۇھەببىتىنى قەلبىمىزگە ئورۇنلاشتۇرىشىمىز، ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقى بىلەن قوراللىنىشىمىز بىزگە پەرىز بولغاندۇر. بۇ مۇھەببەتنىڭ داۋاملىشىشى ئۈچۈن، ئەسىرلەردىن بۇيان پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھاياتىنى بايان قىلغان كىتاپلار يېزىلدى ۋە ھازىرغىچە يېزىلماقتا. ئۇنىڭ مۇھەببىتىنى قەلبىمىزگە تولدۇرۇش ئۈچۈن، ئەھلى سۈننەت ئالىملىرىنىڭ كىتاپلىرنى ئىنچىكە تەتقىق قىلىش ئارقىلق، كائىناتنىڭ پادىشاھى رەسۇلۇللا ئەپەندىمىزنىڭ ھاياتىنى يېزىشقا تىرىشتۇق.

جانابى ئاللاھ، ھەممىمىزنىڭ قەلبىنى مۇھەممەت پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇھەببىتى بىلەن تولدۇرۇپ، بىزنى ئەھلى سۈننەت ئالىملىرى بىلدۈرگەن توغرا يولىغا باشلىغاي! ئامىن...

پىرافىسسۇر. دوكتۇر. رامازان ئايۋاللى

# پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك نۇرى

مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام)، ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەبىبى، سۆيۈملۈك ئەلچىسى، بارلىق ئىنسانلار ۋە باشقا مەھلۇقاتلاردىن ھەر تەرەپتىن ئۈستۈنى، ئەڭ گۈزىلى ۋە شەرەپلىكىدۇر. ئاللاھ تائالاھنىڭ قارارى بىلەن پۈتۈن ئىنسانلارغا ۋە جىنلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن، ئاخىرقى ۋە ئەڭ ئۈستۈن پەيغەمبەردۇر. ئۇ ئالەملەرگە رەھمەت قىلىنغان، ھەر قانداق نەرسە ئۇنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن يارىتىلغان. مۇبارەك ئىسمى تەكرار-تەكرار ئىزاھلانغان، ناھايىتىمۇ كۆپ مەدىھىيلەش مەنىسىدە كەلگەن مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) دۇر. ئەخمەت، ماخمۇت، مۇستاپاغا ئوخشاش باشقا مۇبارەك ئىسىملىرىمۇ باردۇر. دادىسىنىڭ ئىسمى ئابدۇللاھ ئىدى. پەيغەمبىرىمىز

ھىجرەتتىن 53 يىل بۇرۇن، رەبىئۇل ئەۋۋەل ئېيىنىڭ ئون ئىككىنچى كۈنى، دۈشەنبە كۈنى ئەتىگەن سائەتلىرىدە مەككە مۇكەررەمىدە تۇغۇلدى. تارىخچىلار، بۇ كۈننىڭ مىلادى يىلى بويىچە ھېسابلىغاندا، مىلادى 571-يىلى 4-ئاينىڭ 20-كۈنىگە توغرا كېلىدىغانلىقىنى بىلدۈرمەكتە.

تۇغۇلۇشىدىن بىر قانچە ئاي بۇرۇن دادىسى ئابدۇللاھ، ئالتە يېشىدا ئاپىسى ئامىنە ۋاپات بولغان بولۇپ، بۇ سەۋەپتىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: «دۇررى يەتىم (كائىنات سەدەپىدىكى پەقەت ۋە پەقەت بىر تانە بولغان، ئۇلۇغ ۋە قىممەتلىك مەرۋايىت)» نامى بېرىلگەن ئىدى. سەككىز يېشىغا قەدەر بوۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ، بوۋىسى ۋاپات بولغاندىن كېيىن بولسا، تاغىسى ئەبۇتالىپنىڭ ھامىيلىقىدا قالدى. 25 يېشىدا بولسا، ھەزرەتى خەدىچە كۇبرا ۋالىدەمىز بىلەن نىكاھلاندى. خەدىچە ئانىمىزدىن تۇغۇلغان بىرىنچى پەرزەنتى بولسا، ئوغلى قاسىم ئىدى. ئەرەپلەردە بىرىنچى ئوغۇل پەرزەنتىنىڭ دادىسىنى، ئوغۇل پەرزەنتىنىڭ ئىسمى بىلەن بىرلىكتە چاقىراتتى، بۇ سەۋەپتىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «ئەبۇ قاسىم، يەنى قاسىمنىڭ دادىسى» دەپ ئاتىلاتتى.

40 يېشىغا كەلگەندە بولسا، پۈتۈن ئىنسانلارغا ۋە جىنلارغا پەيغەمبەر قىلىنىپ ئاللاھ تەرىپىدىن تاللاندى. 3 يىلدىن كېيىن ئىنسانلارنى ئىمانغا دەۋەت قىلىشقا باشلىدى، 52 يېشىغا كەلگەندە مىراجغا چىقتى. مىلادى 622-يىلى 53 ياشقا كىرگىنىگە قارىماي مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلدى. 27 قېتىم ئىسلامىيەت ئۈچۈن ئۇرۇش قىلدى. مىلادى 632-يىلى رەبىئۇل ئەۋۋەل ئېيىنىڭ 12-كۈنى دۈشەنبە چۈشتىن بۇرۇن مەدىنە مۇنەۋۋەردە 63 يېشىدا مۇبارەك مۇھەممەت پەيغەمبەر بىزدىن ۋاقىتلىق ئايرىلدى.

ئاللاھ تائالاھ، باشقا بارلىق پەيغەمبەرلەرنى ئۇلارنىڭ ئىسمى بىلەن چاقىرغان ئىدى، ئەمما مۇبارەك پەيغەمبىرىمىزگە كەلگەندە بولسا، ئۇنى: «ھەبىبىم» دەپ ئاتاپ ئۇنىڭغا ئىلتىپاتتا بولۇنغان ئىدى. جانابى ئاللاھ، بىر ئايەت كەرىمەدە: «سېنى ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتتۇق» (ئەنبىيا سۈرىسى 107-ئايەت) ۋە بىر ھەدىسى قۇددۇستە: «سەن بولمىغان بولساڭ، سەن بولمىغان بولساڭ، مەھلۇقاتلارنى ياراتمىغان بولاتتىم»[1] دەپ بۇيرۇيدۇ.

ھەر پەيغەمبەر ئۆز زامانىدا، ئۆز ماكانىدا ۋە ئۆز قەۋمىدە، قەۋمىدىكى پۈتۈن ئىنسانلاردىن ھەر تەرەپتىن ئۈستۈندۇر. مۇھەممەت پەيغەمبەر بولسا، ھەر ۋاقىت ۋە ھەر مەملىكەتتە، دۇنيانىڭ يارىتىلىش كۈنىدىن تاكى قىيامەت قوپقىچە، كەلگەن ۋە كېلىدىغان پۈتۈن بارلىقلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنىدۇر. ھېچ قانداق بىر ئىنسان ھەر قانداق تەرەپتىن ئۇنىڭدىن ئۈستۈن بولالمايدۇ. جانابى ئاللاھ سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى شۇنداق ياراتقان ئىدى.

## مۇبارەك «نۇر» نىڭ يارىتىلىشى

ئاللاھ تائالاھ، دۇنيادىكى ھېچ بىر ھاياتلىقنى ياراتماستىن بۇرۇن، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك نۇرىنى ياراتتى. نۇرغۇن تەپسىر ۋە ھەدىس ئالىملىرىنىڭ قارىشىچە: «جانابى ئاللاھ، ئۆز نۇرىدىن لەتىپ ۋە ئۇلۇغ بىر جەۋھەر يارىتىپ، پۈتۈن كائىناتقا تەرتىپ بىلەن ھاياتلىق ياراتتى، بۇ يەردىكى جەۋھەر ھەزرەتى «مۇھەممەت» ئەلەيھىسسالامدۇر. پۈتۈن روھ ۋە جىسىملارنىڭ باشلانغۇچى ۋە مەنبەسى بۇ جەۋھەردۇر.

ئاسخابى كېرەملەردىن جابىر بىن ئابدۇللاھ، بىر كۈنى: «يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائاللاھنىڭ ھەممىدىن بۇرۇن ياراتقان مەۋجۇداتى قايسى؟» دەپ سورىدى. بۇنىڭغا جاۋابەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ھەر مەۋجۇداتنى يارىتىشتىن بۇرۇن، سېنىڭ پەيغەمبىرىڭنى يەنى مېنىڭ نۇرۇمنى، ئۆز نۇرىدىن ياراتتى. ئۇ ۋاقىتتا، لەۋھى مەھبۇز، قەلەم، جەننەت، دوزاق، پەرىشتە، ئەرىش-پەلەك، يەر-يۈزى، قۇياش، ئاي، جىنلار ۋە ئىنسانلار يوق» دەپ جاۋاپ بەرگەن ئىدى.

مۇھەممەت پەيغەمبەرىمىزنىڭ مۇبارەك نۇرى، ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ قەلبى ۋە مۇبارەك ۋۇجۇدى يارىتىلىش بىلەنلا، ئۇنىڭ ئىككى قېشىنىڭ ئوتتۇرىسىدا پەيدا بولدى. ئادەم ئەلەيھىسسالامغا روھى بېرىلىشى بىلەن پېشانىسىدە زۆھرە يۇلتۇزىغا ئوخشاش چاقنىغان پارلاق بىر نۇرنىڭ بارلىقىنى پەرق ئەتتى.

ئادەم ئەلەيھىسسالام يارىتىلغان ۋاقىتتا، جانابى ئاللاھ، ئۇنىڭغا خىتابەن: ئەبۇ مۇھەممەت يەنى مۇھەممەتنىڭ دادىسى دىگەنلىكىنى ئۇنىڭغا ئىلھام يولى بىلەن خىتاپ قىلغانلىقىنى ۋە: « ئەي ئاللاھىم! ماڭا نىمە ئۈچۈن ئەبۇ مۇھەممەت دەپ خىتاپ قىلدىڭ؟» دەپ سورىشى بىلەن، ئاللاھۇ تائالاھ :«ئەي ئادەم! بېشىڭنى كۆتەر!» دىدى. ئادەم ئەلەيھىسسالام بېشىنى كۆتۈرىشى بىلەن، پەلەكتە

---

[1] سۈيۇتى، ئەل لەئالى-مەسنۇئا، 272،I؛ ئاجلۇنى، كەشفۇل-ھافا، 164،II؛ ئالى ئەلقارى، شەرھۇش-شىفا، 6،I.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز (سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەلەم) نىڭ نۇرىدىن يېزىلغان ئەخمەت ئىسمىنى كۆردى. ئۇشبۇ ۋاقىتتا: «ئەي ئاللاھىم! بۇ كىم؟» دەپ سوئال سورىدى. جانابى ئاللاھ ئۇنىڭغا جاۋابەن: «بۇ، سېنىڭ نەسلىڭدىن بولغان بىر پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭ ئىسمى ئەرىشتە ئەخمەت، زېمىندا مۇھەممەتدۇر. ئەگەر ئۇ بولمىغان بولسا، سېنى ياراتمىغان بولاتتىم. ئەرىشنى ۋە زېمىننىمۇ ياراتمىغان بولاتتىم»[2] دەپ ئاللاھتىن نىدا كەلدى.

# نۇرنىڭ پاك پېشانىلەردىن ئورۇن ئېلىشى

ئادەم ئەلەيھىسسالام يارىتىلغان ۋاقىتتا، مۇبارەك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك نۇرى پەيدا بولدى ۋە ئۇ مۇبارەك نۇر ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ پېشانىسىدە پارلاشقا باشلىدى. قۇرئان-كەرىمدە بىزگە بىلدۈرگىنىدەك، ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ پاك نەسىللىك ئاتا-ئانىلاردىن داۋام قىلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگىچە نەسلىنى داۋام قىلىپ كەلدى. بۇنى ئاللاھ تائالاھنىڭ بىزگە بىلدۈرگەن تۆۋەندىكى ئايەت كەرىمدىن كۆرىۋالايمىز: «سەن، يەنى سېنىڭ نۇرۇڭ، ھەر ۋاقىت سەجدە قىلغانلاردىن ئايلىنىپ، يەنە ساڭا قايتۇرۇپ بېرىلگەندۇر» (شۇئارا سۈرىسى، 219-ئايەت)

بىر ھەدىس شەرىپتە: «ئاللاھ تائالاھ ئىنسانلارنى ياراتتى. مېنى ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ياخشى قىسمىدىن بارلىققا كەلتۈردى. ئۇنىڭدىن كېيىن، ئۆيلەرنىڭ ۋە ئائىلەلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىنى تاللاپ، مېنى بۇلاردىن مەيدانغا كەلتۈردى. ئۇ ھالدا، مېنىڭ روھىم ۋە تېنىم مەھلۇقاتلارنىڭ ئەڭ قەدىرلىكىدۇر. مېنىڭ ئائىلە باغلىرىم ۋە ئەجدادىم ئەڭ مۇبارەك ئىنسانلاردۇر» دەپ يېزىلغان ئىدى.

باشقا بىر ھەدىس شەرىپتە: «ئاللاھ تائالاھ، پۈتۈن كائىناتنى يوقتىن بارلىققا كەلتۈردى. پۈتۈن جانلىقلاردىن ئىنسانلارنى تاللىدى، ئىنسانلارغا قىممەت بەردى، ئىنسانلار ئىچىدىن تاللىغانلىرنى بولسا، ئەرەبىستانغا ماكانلاشتۇردى، ئەرەبىستاندىكى تاللانغانلارنىڭ ئارىسىدىن مېنى تاللىدى، مېنى ھەر زامان تاللانغان ئىنسانلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ئەزىزلىرىنىڭ ئىچىگە قويىدى. ئۇ ھالدا، ئەرەبىستاندا ماڭا يېقىن بولغانلارنى سۆيگەنلەر، پەقەت مەن ئۈچۈن سۆيگەن بولىدۇ، ئۇلارغا دۈشمەنلىك قىلغانلار بولسا، ماڭا دۈشمەنلىك قىلغان بولىدۇ» دەپ يېزىلغان ئىدى.

ئەڭ بۇرۇن يارىتىلغان ئىنسان ئادەم ئەلەيھىسسالام، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ كىچىككىنە بىر زەرىچىسىنى ئېلىپ يۈرگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇنىڭ پېشانىسىدە پەيغەمبىرىمىزنىڭ نۇرى چاقناپ تۇراتتى. بۇ كىچىك زەرىچە، ھەزرىتى ئادەمدىن ھەزرىتى ھاۋاغا، ھاۋادىن شىت ئەلەيھىسسالامغا ۋە بۇ ئۇسۇل بىلەن پاك ئاياللاردىن پاك ئەركەكلەرگە، پاك ئەركەكلەردىن پاك ئاياللارغا كۆچتى. پەرىشتىلەر ھەر قانداق بىر زاماندا، ئادەم ئەلەيھىسسالامنى كۆرگىنىدە ئۇنىڭ پېشانىسىدە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ چاقنىغان ئۇ نۇرىنى كۆرەتتى ۋە ئۇ نۇرغا گۇناھلىرىنىڭ كەچۈرۈلىشى ئۈچۈن تۆۋبە قىلاتتى.

ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇش ئالدىدا، ئوغلى شىت ئەلەيھىسسالامغا دېدىكى: «ئوغلۇم! سېنىڭ پېشانەڭدە چاقنىغان بۇ نۇر، ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ نۇرىدۇر. بۇنى مۆمىن ۋە ئىپپەتلىك، پاك ئاياللاغا تەسلىم قىلغىن ۋە بۇ ئىشتا ئوغلۇڭغىمۇ ۋەسىيەت قىلغىن!» . مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام كېلىدىغان ۋاقىتقا قەدەر، بارلىق ئاتىلار ئوغۇللىرىغا بۇ ۋەسىيەتتە بولۇنغان ئىدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى بۇ ۋەسىيەتنى ئورۇنداپ كەلدى. ئېسىل قانلىق ۋە ئالىجاناپ قىزلار بىلەن توي قىلدى. بۇ نۇر، پاك ۋە ئىپپەتلىك ئەر-ئاياللاردىن داۋام قىلىش ئارقىلىق ئەڭ ئاخىرى ھەقىقى ئېگىسىگە يېتىپ كەلدى. ئەگەر سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ بۇۋىلىرنىڭ ئىككى ئوغلى بولغان ئەھۋالدا، مۇبارەك پەيغەمبەرىمىزنىڭ بۇ نۇرى، ئەڭ شەرەپلىك ۋە خەيرلىك بولغان تەرەپكە كۆچەتتى، ھەر ئەسىردە ئۇنىڭ بۇۋىسى بولغان زاتنىڭ پېشانىسىدە بۇ نۇر بىلىنىپ تۇراتتى. ئۇنىڭ بۇ نۇرىنى ئېلىپ يۈرگەن شۇنداق بىر تاللانغان قەۋىم بار ئىدىكى، ھەر ئەسىردە بۇ نۇرنى ئېلىپ يۈرگەن بۇ قەۋىمدىكى كىشىنىڭ يۈزى تولىمۇ گۈزەل ۋە بەكمۇ نۇرلۇق بولاتتى ۋە بۇ نۇر بىلەن قېرىنداشلىرى ئىچىدىن تاللىناتتى، بۇ نۇرنى ئېلىپ يۈرگەن بۇ قەبىلە باشقا قەبىلىلەردىن ئۈستۈن ۋە شەرەپلىك بولاتتى.

ھەقىقەتەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىر ھەدىسى شەرىپىدە: «مېنىڭ بۇۋىلىرىمدىن ھېچ بىرى زىنا قىلمىغان، ئاللاھ تائالاھ، مېنى، تەرىقەتچى، ياخشى ئاتىلاردىن، ئىپپەتلىك، پاك ئانىلاردىن ئايرىدە قىلدى. مۇبادا بۇۋىلىرىمنىڭ ئىككى ئوغلى بولغان بولسا، مەن بۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ خەيرلىك ۋە ئەڭ ياخشىسىدىن تاللىناتتىم» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

---

[2] ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، VII،437؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، VIII،198.

ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ، ئەۋلاتتىن-ئەۋلاتقا داۋام قىلىپ كەلگەن بۇ نۇر، تارۇھا، ئۇنىڭدىن ئوغلى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭدىن ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامغا داۋام قىلغان ئىدى. ئۇنىڭ پېشانىسىدىكى قۇياشتەك چاقنىغان بۇ نۇر، ئەۋلادىدىن ئادنانغا، ئۇنىڭدىن مەئادقا، ئۇنىڭدىن نىزارغا مىراس بولغان ئىدى، نىزار تۇغۇلغان ۋاقىتتا، دادىسى مەئاد، ئوغلىنىڭ پېشانىسىدىكى بۇ نۇرنى كۆرۈپ سۆيۈنگەن ئىدى، ھەمدە چوڭ بىر زىياپەت تەييارلاپ: «بۇنداق بىر ئوغۇل ئۈچۈن، بۇ قەدەر زىياپەت تولىمۇ ئازلىق قىلىدۇ» دېگەنلىكى ئۈچۈن، ئوغلىنىڭ ئىسمى نىزار، يەنى ئاز دېگەن مەنىنى ئاڭلاتقان ئىدى. بۇنىڭدىن كېيىنمۇ بۇ مۇبارەك نۇر، تەرتىپ بىلەن مىراس قىلىنىپ ئەڭ ئاخىرىدا پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ئۇلاشقان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ شەرەپلىك ئائىلە نەسەبى ئادنانغا قەدەر تۆۋەندىكىدەك ئىدى:

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە نەسەبى

| 1.ئادنان | 8.كىنانە | 15.مۇررە |
|---|---|---|
| 2.مەئاد | 9.نادىر | 16.كىلاب |
| 3.نىزار | 10.مالىك | 17.كۇسەي(زەيد) |
| 4.مۇدار | 11.فىھر | 18.ئابدۇماناپ(مۇغىرە) |
| 5.ئىلياس | 12.گالىب | 19.ھاشىم(ئامىر) |
| 6.مۇدرىكە(ئامىر) | 13.لۇۋەيىي | 20.ئابدۇلمۇتەللىپ(شەيبە) |
| 7.ھۇزەيمە | 14.كائاب | 21.ئابدۇللاھ |

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بىر ھەدىس شەرىپتە مۇنداق بۇيرىغان ئىدى: «مەن، ئابدۇللاھ، ئابدۇلمۇتەللىپ (شەيبە)، ھاشىم (ئامىر)، ئابدۇماناپ (مۇغىرە)، كۇسەي (زەيد)، كىلاب، مۇررە، كائاب، لۇۋەيىي، گالىب، فىھر، مالىك، نادىر، كىنانە، ھۇزەيمە، مۇدرىكە (ئامىر)، ئىلياس، مۇدار، نىزار، مەئاد، ئادناننىڭ ئوغلى مۇھەممەت ئىدىم. مەن مەنسۇپ بولغان بۇ جەمەت، قايسى زامان ئىككىگە بۆلۈنگەن بولسا، ئاللاھ تائالاھ، مۇھەققەق مېنى بۇ جەمەت ئىچىدىكى ئەڭ خەيرلىك بولغان جەمەتكە نېسىپ قىلغان ئىدى...»[3]

باشقا بىر ھەدىس شەرىپتە بولسا: «ئاللاھ تائالاھ، ئىبراھىم ئوغۇللىرىدىن ئىسمائىلنى تاللىدى. ئىسمائىل ئوغۇللىرىدىن كىنانە ئوغۇللىرىنى تاللىدى. كىنانە ئوغۇللىرىدىن قۇرەيشنى تاللىدى. قۇرەيشتىن ھاشىم ئوغۇللىرىنى تاللىدى. ھاشىم ئوغۇللىرىدىن ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرىنى تاللىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرىدىن مېنى تاللىدى»[4] دېگەن ئىدى.

قىلدى ئۇ نۇر، زاماننىڭ چىھرىدە قارار،
قالدى زامان بىلەن مىڭلىغان شامال.

بار ئىدى ئىبراھىم ۋە ئىسمائىلدا ھەم،
سۆزلۈم ئۇزار باشقاسىنى سۆزلەشكە كەلسەم.

ھاۋانىڭ چېھرىدە پارلاركەن بۇ نۇر،
قېتىپ قالدى، ھەتتا ئايلار ۋە يىل.

يۈردى بۇ ئىز بىلەن توختىماستىن تەكەممۇل،
داۋام قىلدى تا مۇستاپا مىراسىغا ئۇلاشسۇن.

شىس كەلدى، كۆچتى ئۇنىڭغا بۇ نۇر،
زاماننىڭ چېھرىسىدە تۇغۇلدى قايتا نۇر.

چۈنكى كەلدى پۈتۈن ئالەمگە ئۇ رەھمەت،
بەردى نۇر، قىلدى ئۈشبۇ قارار شۇ پەيت.

---

[3] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 56~55،I.
[4] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 20،I.

# بۇۋىسى ھەزرەتى ئابدۇلمۇتەللىپ

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالللاھۇ ئەلايھى ۋەسسەلەم، قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ ھاشىم ئوغۇللىرى جەمەتىدىن بولۇپ، دادىسىنىڭ ئىسمى ئابدۇللاھ، بۇۋىسىنىڭ ئىسمى شەيبە ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇۋىسى شەيبە مەدىنەدە تۇغۇلدى، شەيبەنىڭ دادىسى ھاشىم ۋاپات بولغاندا، شەيبە تېخى ئۆسمۈر ئىدى. بىر كۈنى شەيبە مەدىنىدە، تاغىلىرىدىن بىرسىنىڭ ئىشىكى ئالدىدا مەھەللە دوستلىرى بىلەن ئوقيا ئېتىشنى مەشىق قىلىۋاتقان ئىدى، بۇلارنى تاماشا قىلىپ تۇرغان مەھەللە چوڭلىرى ئۇنىڭ پىشانىسىدىكى چاقنىغان نۇرنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ ئېسىل بىر ئائىلىنىڭ ئەۋلادى ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىشتى. بۇ ئەسنادا ئوق ئېتىش نۆۋىتى شەيبەگە كەلدى. ئۇ ئوق يايلىرنى كېرىپ نىشاننى قارىغا ئېلىپ، ئوقنى دەل جايىغا تەككۈزدى. بۇنىڭدىن سۆيۈنگەن شەيبە: «مەن ھاشىم ئوغلى، مېنىڭ ئۇقۇم ئەلۋەتتە دەل جايىغا تېگىدۇ» دېدى. بۇنىڭ بىلەن مەھەللە چوڭلىرى ئۇنىڭ مەككىلىك ھاشىمنىڭ ئوغلى ئىكەنلىكىنى بىلىشتى. ئۇ چاغدا ھاشىم ۋاپات بولغان ئىدى. ئابدۇلماناپ ئوغۇللىرىدىن بىرى مەككىگە قايتىشىدا، ھاشىمنىڭ قېرىندىشى مۇتەللىپكە: «مەدىنىدىكى جىيەنىڭ شەيبە بەك ئەقىللىق بىر بالا، ھەمدە پىشانىسىدە ھەر كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان پارلىغان بىر نۇر بار، بۇنداق قىممەتلىك بىر بالىنى يېنىڭىزدىن ئايرىش توغرىمۇ؟» دېدى. بۇ سۆزلەرنى ئۆيغان مۇتەللىپ، دەرھال مەدىنىگە باردى ۋە جىيەنى شەيبەنى ئېلىپ مەككىگە قايتىپ كەلدى. مەككە كوچىلىرىدا: «بۇ بالا كىم؟» دەپ سورىغانلارغا: «مېنىڭ قۇلۇم» دەپ جاۋاپ بېرەتتى ۋە بۇ جاۋاپلاردىن كېيىن ئۇنىڭ ئىسمى مۇتەللىپنىڭ قۇلى مەنىسىدە كەلگەن ئابدۇلمۇتەللىپ ئىسمى بىلەن ئاتالدى[5].

ئابدۇلمۇتەللىپ، تاغىسى ۋاپات بولغانغا قەدەر ئۇنىڭ يېنىدا قالدى. ئۇنىڭ مۇبارەك بەدىنى ھەر زامان خۇش پۇراقلار چېچىپ تۇراتتى، ئۇنىڭ پىشانىسىدە بولسا، ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەبىبى مۇھەممەت پەيغەمبەرنىڭ نۇرى پارلايتتى، ئۇنىڭ ئەتراپى بولسا، خەيرلىك ئىشلار ۋە بەرىكەتلەر بىلەن تولاتتى. ئەگەر مەككە بۇلگىسىگە يامغۇر ياغماي قۇرغاقچىلىق بولسا، مەككىلىك ئىنسانلار ھەر زامان ئۇنىڭ قېشىغا كېلەتتى ۋە ئۇنىڭ سەبرى تېغىغا چىقىپ يامغۇر دۇئاسى قىلىشىغا ئۈندەيتتى ۋە قوللىرىغا يابىشىپ تۇرۇپ ئۇنىڭغا يالۋۇراتتى. ئۇ بولسا ھېچكىمنىڭ كۆڭلىنى يېرىم قىلمايتتى ۋە ئاللاھ تائالاھنىڭ يامغۇر ئېھسان قىلىشى ئۈچۈن دۇئا قىلاتتى. جانابى ئاللاھ ئۇنىڭ پىشانىسىدىكى مۇھەممەت پەيغەمبەرنىڭ ئۇ مۇبارەك نۇرى سەۋەبىدىن ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلاتتى ۋە بەرىكەتلىك يامغۇر ياغدۇراتتى. بۇنىڭ بىلەن ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ قىممىتى كۈندىن-كۈنگە ئېشىپ باردى. مەككىلىكلەر ئۇنى ئۆزلىرىگە رەئىس قىلىپ سايلاپ چىقتى. ئۇنىڭغا قارشى چىققانلار ھېچ يوقتى. ئۇنىڭ باشقۇرۇشى ئاستىدا ياشىغانلار بولسا، ھۇزۇر ۋە راھەت-پاراغەت ئىچىدە ياشايتتى. ھەتتا ئۇ دەۋرنىڭ ھۆكۈمرانلىرىمۇ ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ پەزىلەتلىك ۋە ئۇلۇغ بىرى ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلاتتى. پەقەت ئېران ھۆكۈمدارى ئۇنىڭغا ھەسەت قىلاتتى، ئاشكارە ۋە يوشۇرۇن ھالدا ئۇنىڭغا دۈشمەنلىك قىلاتتى.

ئابدۇلمۇتەللىپ ھانىپ دىنىغا ئىشىنەتتى، يەنى بىر مۇسۇلمان ئىدى. ھېچ بىر زامان بۇتلارغا چوقۇنمىدى ۋە ھەتتا بۇتلارغا يېقىنلىشىپمۇ باقمىدى. كەبىنىڭ ئەتراپىدا ئاللاھ تائالاھقا دۇئا ۋە ئىبادەتلەرنى داۋاملاشتۇراتتى.

بىر كۈنى ئۇ چۈشىدە، بىرسىنىڭ ئۇنىڭغا: «ھەي ئابدۇلمۇتەللىپ! ئورنىڭدىن تۇر تەييبەنى قاز!» دەپ غايىپ بولدى ۋە ئەتىسى كۈنى يەنە: «ئورنىڭدىن تۇر، بەررەنى قاز!» دەپ يەنە غايىپ بولدى ۋە ئۈچىنچى كۈنى يەنە شۇ كىشى :«ئورنىڭدىن تۇر، مەدنۇنەنى قاز!» دەپ خىتاپ قىلدى. بۇ چۈشلەر ھېچ تۆگەيدىغاندەك ئەمەس ئىدى. تۆتىنچى كۈنى يەنە شۇ كىشى: «ھەي ئابدۇلمۇتەللىپ! ئورنىڭدىن تۇر، زەمزەم قۇدۇقنى قاز!» دەپ خىتاپ قىلىشى بىلەن، ئابدۇلمۇتەللىپ: «نىمە ئۇ زەمزەم دىگەن، نىمە ئۇ قۇدۇق دىگەن؟» دەپ سورىدى. ئۇ زات ئۇنىڭغا: «زەمزەم بىر سۇ بولۇپ، سۈيى ھېچ ئازلىمايدۇ ۋە تېگىگە يېتەلمەيسەن. دۇنيانىڭ ھەر يېرىدىن كەلگەن ھاجىلارنىڭ ئېھتىياجنى قاندۇرىدۇ، جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ قانىتى بىلەن ئۇرغان يەردىن چىققان. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن ياراتقان سۈيىدۇر. سۇغا چاڭقىغانلارنىڭ ئۇسسۇزلىقىنى قاندۇرىدۇ، ئاچنى تويغۇزىدۇ، كېسەللەرگە شىپا بولىدۇ. مەن ساڭا يەرنى دەپ بىرەي، قۇربانلىق قىلغان ھايۋانلارنىڭ ئېشىپ قالغان نەرسىلىرنى بىر يەرگە ئاتىدۇ، سەن ئۇ يەرگە بارغاندا بىر قىزىل تۇمشۇقلۇق قارغا كېلىدۇ، قارغىنىڭ تۇمشىقى بىلەن كولىغان ئۇ يەردە، بىر چۈمۈلە ئۇۋىسىنى كۆرسەن، دەل شۇ يەر زەمزەمنىڭ يەرىدۇر»[6] دەپ جاۋاب بەردى.

ئابدۇلمۇتەللىپ، تاڭ سەھەر بىلەنلا ئوغلى خارىسنى ئەگەشتۈرۈپ كەبىگە يولغا چىقتى ۋە كەبىدە ھاياجانلانغان ھالدا ساقلاشقا باشلىدى. بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن راس دىگەندەكلا چۈشىدە كۆرگەن ئۇ قىزىل تۇمشۇقلۇق قارغا پەيدا بولدى. قارغا قونغان

---

[5]ئىبىن ساد، ئەت-تاباكات، I،82.

[6]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، I،143؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 84~83، I.

يېرىدىكى بىر ئويمان يەرنى تۇمشۇقى بىلەن چوقۇلۇشقا باشلىدى، ئاز ئۆتمەيلا بىر چۆمۈلە ئۇۋىسى كۆرۈندى، بۇنى كۆرگەن ئابدۇلمۇتەللىپ بىلەن ئوغلى خارىس دەرھال بۇ يەرگە يېقىنلاشتى ۋە بۇ ئازگالنى قېزىشقا باشلىدى. قازا-قازا قۇدۇقنىڭ ئېغىزى كۆرۈنۈشكە باشلىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ بۇنى كۆرۈشى بىلەن: «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» دەپ تەكبىر كەلتۈرۈشكە باشلىدى.

قۇدۇقنىڭ قېزىلىشىنى كۈزىتىپ تۇرغان قۇرەيشلەر، ئۇنىڭغا دارىلىپ:«ئەي ئابدۇلمۇتەللىپ! بۇ، ئاتىمىز ئىسمائىلنىڭ قۇدۇقى، بۇ قۇدۇقتا بىزنىڭمۇ ھەققىمىز بار، بۇ قۇدۇققا بىزنىمۇ شېرىك قىلىشىڭ كېرەك» دىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ بولسا، دەرھال قارشى چىقتى ۋە: «بۇ ئىش، پەقەت ۋە پەقەت ماڭا ئىھسان قىلىنغان ئىشتۇر. بۇ ماڭا بۇيرۇلغان بىر ۋەزىپە» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇنىڭ بۇ سۆزىگە قارشى قۇرەيشلەر: «سەن يالغۇز، بىر تال ئوغلۇڭدىن باشقا ھىچ نىمەڭ يوق، سەن بۇ ئىشتا بىزگە شەرت قويىشىڭ مۇمكىن ئەمەس!» دىيىشتى. بۇ سۆز بىلەن ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ دىمى ئىچىگە چۈشتى، چۈنكى قۇرەيشلەر ئۇنىڭ ئىگە- چاقىسىزلىقىنى يۈزىگە سېلىپ تۇراتتى. ئابدۇلمۇتەللىپ قوللىرنى ساماغا ئېگىز كۆتۈرۈپ: «يا رەببىم! ماڭا ئون تانە ئەۋلات ئاتا قىلغىن، ئەگەر بۇ دۇئارىمنى قوبۇل قىلساڭ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرسىنى كەبىدە ساڭا قۇربانلىق قىلغان بولاتتىم»[7] دەپ يالۋۇردى.

ئابدۇلمۇتەللىپ، بۇ قازما ئىشنىڭ خەتەرلىك بىر ھالەتتە ئىكەنلىكىنى ھىس قىلىپ يەتتى ۋە بىر قاتار شىددەتلىك بالا-قازالارغا يول ئاچىدىغانلىقىنى چۈشىنىپ، قۇدۇق قېزىش ئىشىنى توختاتتى ۋە ئۇلار بىلەن بۇ قازما ئىشىدا سۆھبەتلىشىشكە قارار بەردى. بۇ ئىشنىڭ بىر قازى تەرىپىدىن بەلگىلىنىشىنى تەلەپ قىلدى ۋە ھەر ئىككى تەرەپ بۇ داۋانى شامدا ياشايدىغان بىر قازى تەرىپىدىن سورىلىشىغا ماقۇل بولۇشتى، قۇرەيشلەرنىڭ يۇرت باشلىرىدىن بىر قانچە كىشى بىلەن يولغا چىقىشتى، يول بويى ئۇسسۇزلۇق ۋە پىشغىرىم ئىسسىقتىن ھەددىدىن زىيادە چارچىغان كارۋان، يولنى داۋام ئېتەلمەس ھالغا كەلدى، بىر تامچە سۇ ئۈچۈن ھاياتىنى بەرگىدەك ھالغا كەلدى، ئەڭ چوڭ ئارزۇسىنىڭ سۇ ئىكەنلىكى مانا مەن دەپ كۆرۈنۈپ تۇرسىمۇ، بۇ چۆلنىڭ ئوتتۇرسىدا سۇ تاپماق، دىڭىزدىن يىڭنە ئىزدىگەندەك تەس بىر ئىشتى. ھەممەيلەن ئۈمىدىنى ئۈزۈپ ئۆلۈمنى ساقلاۋاتقان بۇ پەيىتتە، ئابدۇلمۇتەللىپ ئۇلارغا: « كېلىڭلار! كېلىڭلار! بۇ يەرگە كېلىڭلار! ھەم سىلەرگە ھەم ھايۋانلىرىڭلارغا يېتىدىغان سۇ تاپتىم...!» دەپ ۋارقىرشقا باشلىدى، مۇھەممەت پەيغەمبەرنىڭ مۇبارەك نۇرىنى پېشانىسىدە ئېلىپ يۈرگەن ئابدۇلمۇتەللىپ، سۇ ئىزدەۋاتقان ۋاقىتتا، تۆگىسىنىڭ تۇيىقى بىر تاشقا ئۇرلۇپ، ئۇ تاش يەرىدىن قىمىرلىشى بىلەن سۇ چىقىشقا باشلىغان ئىدى. ئۇنىڭ ۋارقىرىغان ئاۋازى بىلەن چاڭقىغان كارۋان يۈگۈرۈپ دىگۈدەك ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە قانغىچە سۇ ئىچىشتى ۋە يېڭىدىن ھاياتقا كەلگەندەك بولدى.

ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ بۇ ئۇلۇغلىقى ۋە خاسىيىتى بىلەن ئورۇنسىز ئەھۋالغا چۈشۈپ خىجىل بولغان قۇرەيشلەر: «ئەي ئابدۇلمۇتەللىپ! ئەمدى ساڭا سۆزلىگىدەك بىر ئېغىز سۆزىمىز قالمىدى، زەمزەم قۇدۇقىنى قېزىشقا ئەڭ لايىق بولغىنى سەن، بۇ خۇسۇستا سەن بىلەن ئىككىنچىلەپ تالاش-تارتىش قىلمايمىز ۋە شۇنداقلا قازىغا بېرىشىڭنىڭمۇ ھىچبىر ھاجىتى قالمىدى، مەككىگە قايتايلى!» دەپ قارار بەردى ۋە بىرلىكتە مەككىگە يول تۇتۇشتى. ئابدۇلمۇتەللىپ، پىشانىسىدىكى بۇ نۇرنىڭ ھىممىتى بىلەن زەمزەم قۇدۇقىنى قېزىش شەرىپىگە نائىل بولدى.[8]

> ئەي ئاللاھنىڭ ھەبىبى، ئىنسانىيەت خەيرلىسى! ئۇسسۇزلۇقتان چاڭقىغانلار سۇنى تىلەر،
> ئەي ئاللاھنىڭ ھەبىبى، ئىنسانىيەت خەيرلىسى! ئەمما مېنىڭ قەلبىم دائىما سېنى تىلەر.

## ئابدۇللاھنىڭ قۇربانلىق بولۇش تەلىپى

ئابدۇلمۇتەللىپ، زەمزەم قۇدىقىنى قازغاندىن كېيىن ئۇنىڭ نام-شۆھرىتى ھەسسىلەپ ئاشتى، ئارىدىن يىللار ئۆتتى. جانابى ئاللاھ، ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ چىن كۆڭلىدىن قىلغان دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى، ئابدۇلمۇتەللىپكە ئوغلى خارىستىن باشقا يەنە ئون ئوغۇل ۋە ئالتە قىز ئەۋلات بەردى، ئوغۇللىرىنىڭ ئىسملىرى: كۇسەم، ئەبۇ لەھەب، ھاجىل، مۇكەۋۋىم، دىرار، زۇبەير، ئەبۇ تالىپ، ئابدۇللاھ، خامزا

[7]ئىبىن ھاشام، ئەت- سىرە، 145~144،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 88،I.
[8]ئىبنى ھشام، ئەس-سىرە، 144~145،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 88~81،I.

ۋە ئاببـاس. قىزلىرىنىـڭ ئىـسىملىرى بولـسا: سـافىيە، ئـاتىكە، ئۇممـۇ ھـاكىم بەيـدا، بەررە، ئـۇمەيمە ۋە ئەرۋا ئىـدى. ئابـدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرى ئىچىدە، ئابدۇللاھنى ئەڭ ياخشى كۆرەتتى. چۈنكى ئۇنىـڭ پېشانىـسىدىكى نۇر ئابدۇللاھنىڭ پېشانىـسىدە پارلاشقا باشلىغان ئىدى.

ئابدۇلمۇتەللىپ، بىـر كـۈنى چۈشىـدە: «ئەي ئابدۇلمۇتەللىپ! دۇئـارىڭنى ئـادا قىلغىـن» دەپ سـادا كەلـدى. ئابدۇلمۇتەللىپ سـەھەر ۋاقتـى ئورنىـدىن تـۇرۇپلا بىـر قوچقـار قۇربـانلىق قىلـدى. كېچە يەنە بىـر چـۈش كـۆردى، چۈشىـدە: «بۇنىڭدىن تېخىمـۇ چـوڭ بىـر قۇربانلىق قىلغىن» دىـگەن بۇيرۇق كەلـدى، سـەھەر ۋاقتـى بىلەنـلا بىـر كـالا قۇربـانلىق قىلـدى، ئەممـا بۇنىـڭ بىلـەن ھـېچ تۈگىمـىدى، ئۈچ چۈشىدە يەنە: « ئۇنىڭدىنمۇ چـوڭىنى قۇربـانلىق قىـل» دىـگەن بۇيرۇقـقا، «بۇنىڭدىنمۇ چـوڭ قۇربـانلىق نىمە بولىـدۇ؟» دەپ سـورىدى. بۇنىڭغان جاۋابەن: «سەن ئوغۇللىرىڭدىن بىرسىنى قوربانلىققا ئاتىغان ئىدىڭ، ئەمدى بۇ سۆزىڭنى ئورۇندا» دەپ خىتاپ كەلدى.

ئەتىسى ئابدۇلمۇتەللىپ پۈتۈن ئوغۇللىرىنى تـوپلاپ، يىللار ئـاۋۋال ئاللاھقا قەسـەم قىلغان دۇئاسىنى ئۇلارغا سۆزلەپ بەردى ۋە ئوغۇللىرىدىن بىرسىنىڭ ئـاللاھ ئۈچـۈن قوربـانلىق بولـىشى كېرەكلىكىنـى ئېيتىـشى بىلـەن ئوغۇللىرىـدىن ھـېچ بىـرى دادىـسىغا قارشـى چىكىـردە بولمىـدى ۋە ئوغـۇللىرى: «ئەي ئاتـا! دۇئـارىڭنى ئورۇنـدىغىن ۋە بـۇ ئىـشتا سـەن ئـۆز قـارارىڭنى بەر!» دىـدى ۋە دادىـسىغا ھەقلىرىنى ھالال قىلىشقا رازى بولدى. ئابدۇلمۇتەللىپ چەك تارتىش ئۇسۇلى ئارقىلىق بۇ قۇربـانلىق ئوغـۇلنى تـاللاپ چىقىشنى لايىـق كۆردى. چەك ئۇنىڭ ئەڭ ياخشى كۆرگەن ئـوغلى، مۇھەممەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبـارەك نـۇرىنى پېشانىـسىدە ئېلىـپ يۈرگەن ئامراق ئوغلى ئابدۇللاھقا چىقتـى. بـۇنى كـۆرگەن ئابـدۇلمۇتەللىپ سـەنتۈرۈلۈپ كەتتـى ۋە كـۆز قـارچۇقلىرى ياشقا تولـدى. ئەمما ئاللاھقا بەرگەن ۋەدىسىنى ئورۇندىشى مۇقەررەر ئىدى، ئۇ بىر قولىدا پىچاق ۋە بىر قولىدا جان-جىگەر ئوغلى ئابدۇللاھنى ئېلىـپ ئۇلۇغ ئاللاھقا قىلغان ۋەدىسىنى ئورۇنـداش ئۈچـۈن كەبىـگە يـول ئالـدى. كـۆزى لىـق ياشقا تولغان دادا بـۇ قۇربـانلىق ئۈچـۈن پۈتـۈن تەييارلىقلارنى يەر-يەرىـگە كەلتۈرگەن ئىدى.

بـۇ ۋاقىتتـا، قۇرەيـشلەرنىڭ يۇرتـى باشـلىرىدىن بىـرى بـۇ كۆرۈنۈشـنى ھەيرانـۇ-ھەۋەسـتە تاماشـا قىلىشىۋاتقـان ئىـدى ۋە يۇرتـى باشـلىرىدىن بىـرى بولغـان تاغىـسى: «ئەي ئابـدۇلمۇتەللىپ! قـولىڭنى تارتـ! بىـز سـېنىڭ بـۇ ئوغلـۇڭنى بوغازلىـشىڭغا ئەسـلا قوشۇلمايمىز، ئەگەر سەن بۇنداق بىر ئىشنى قىلساڭ، بۇ قۇرەيش خەلقى ئىچىدە ئادەت ھالىغا كېلىپ قالىدۇ. ھەر كىم ئوغلىنى نەزىر قىلىپ بوغۇزلايدۇ. سەن بۇ ئىشقا ھەرگىزمۇ باشلامچى بولما! سەن ئاللاھنىڭنى باشقا بىر شەكىلدە رازى قىلغىن!...» ۋە ئارقىدىن: «سەن بىر بىلگى ئىگىسىنى تاپقىن ۋە ئۇنىڭدىن يول سورىغىن» دەپ ئابدۇلمۇتەللىپكە تەكلىپتە بولۇندى.

ئابدۇللاھ، تاغىسىنىڭ بۇ تەكلىپى بىلەن ھايبەر دىگەن يەردىكى كۇتبە(سەجاك) ئىسىملىك بىر بىلگى ئېگىسىنى ئىزدەپ كەلدى ۋە ئۇنىڭغا ئىشىنىڭ سەۋەبىنى سۆزلەپ بەردى. بۇنىـڭ بىلـەن بىلگـى ئىنسانى ئۇنىڭغـا: «سىلەردە بىـر ئىنسانىنىڭ قارشىلىقى قانـداق ئۆلچىنىدۇ؟» دەپ سورىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ: «ئون تانە تۆگە» دىدى. بۇنىڭ بىلەن ئۇ كىشى: «سىز ئوغلىڭىز بىلەن ئون تۆگە ئارىسىدا چەك تارتىڭ، ئەگەر چەك يەنە ئوغلىڭىزغا چىقسا، يەنە ئون تۆگە قوشۇپ چەك تارتىڭ، تـاكى چەك تۆگىلەرگە چىققىچە بۇ تۆگە سانىنى ئاشۇرۇڭ» دەپ يول كۆرسەتتى.

ئابدۇلمۇتەللىپ بۇ سۆزنى ئاڭلار-ئاڭلىماس مەككە تەرەپكە قاراپ يول ئالدى. ئۆيگە كېلىپ، ئۇ كىشىنىڭ سۆزى بىلەن ئون تۆگە ۋە ئوغلى ئارىسىدا چەك تارتتى، ھەر تارتىشتا چەك يەنىلا ئابدۇللاھنى كۆرسەتتى. تـاكى تۆگە سـانى يۈز بولغاندا چەك تۆگىلەرگە چىقتى. ئابدۇللاھ: «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئـاللاھۇ ئەكبەر! » دەپ تەكبىـر ئېيتىـپ تۆگىلەرنى قۇربـانلىق قىلدى ۋە بـۇ تۆگە گۆشلىرنى ئوغۇللىرى ۋە ئۆزى بىر پارچىمۇ ئالمىدى، ھەممىسىنى يېتىم-يېسىرلارغا تارقاتتى.[9]

ئـادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىـپ، پەقەت ئىـسمائىل ئەلەيھىسساللامنىڭ قۇربـانلىق قىلىنىش ھەققىـدىكى ھادىـسە بـاردۇر. پەيغەمـبەر ئەپەنـدىمىزنىڭ نەسـەبى ئىـسمائىل ئەلەيھىسـسالامغا باغلانغـانلىقى ئۈچـۈن، سـۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىـز: «مەن ئىككـى قۇربانلىقنىـڭ ئوغلى»[10] دىگەن ئىدى.

[9] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 17~s:10؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 154~151،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 94~88،I.
[10] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 18~s:10؛ ھاكىم ئەل-مۇستەدرەك، 609، 604،II؛ ئاجلۇنى، كەشفۇل-ھافا، 230، 199،I.

# دادىسى ھەزرىتى ئابدۇللاھ

ئىككى جاھاننىڭ ئەپەندىسى بولغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەت سالللاللاھۇ ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك نۇرىنى پىشانىسىدە ئېلىپ يۈرگەن ئابدۇللاھ تۇغۇلغان ۋاقىتىدا، كىتاپ ئەھلى بولغان يەھۇدى ۋە خرىستىيانلار بىر-بىرگە: «ئاخىرقى پەيغەمبەرنىڭ دادىسى، مەككىدە دۇنياغا كەلدى» دەپ خەۋەر يەتكۈزگەن ئىدى.

ئىسرائىل ئوغۇللىرى ئارىسىدا ساقلىنىپ يۈرگەن يۇڭدىن توقۇلغان بىر پەرىجە بولۇپ، بۇ پەرىجە يەھيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىدى. يەھيا ئەلەيھىسسالام بىر جەڭدە بۇ پەرىجىنى كىيگەن ۋاقىتىدا شېھىت بولغان ھەم بۇ پەرىجىدە ئۇنىڭ مۇبارەك قېنى، ئىز بولۇپ ئۇيۇپ قالغان ئىدى ۋە ئۇلارنىڭ كىتابىدا: «قايسى ۋاقىت بۇ پەرىجىنىڭ ئۈستىدىكى قان ئېرىپ تامچىلاشقا باشلىسا، ئاخىرقى پەيغەمبەرنىڭ دادىسى دۇنياغا كېلىدۇ» دەپ يېزىلغان ئىدى. كىتاب ئەھلى بۇ ئالامەتنى كۆرۈپ ئابدۇللاھنىڭ تۇغۇلغانلىقىنى بىلىشتى ۋە قىزغانچۇقلۇق ۋە ھەسەتخورلۇق تۈپەيلى ئۇنى قەستلەپ ئۆلتۈرۈش كويىغا چۈشۈشتى. جانابى ئاللاھ، ئابدۇللاھنىڭ پىشانىسىدىكى مۇبارەك نۇرنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئۇنى ئۆز ھىمايىسىگە ئالغان ئىدى.

ئابدۇللاھ بالاغەتكە يېتىشى بىلەن مەيلى گۈزەل-ئەخلاقتا بولسۇن مەيلى قەددى-قامەتتە بولسۇن ئۇ ھەر كىشىدىن پەرقلىق بىر ئىنسان بولۇپ چىقتى. ئۇزاق-يېقىن دىمەي نۇرغۇن كىشىلەر ئۇنىڭغا قىزلىرىنى ياتلىق قىلىش ئۈچۈن بىر-بىرى بىلەن مۇسابىقىگە چۈشىشكە باشلىدى، بۇلارنىڭ ئىچىدە ھەتتا ھۆكۈمرانلارمۇ بار ئىدى، ئۇلار ئەگەر ئابدۇللاھ بۇ نىكاھنى قوبۇل قىلسىلا ھەر قانداق ئىشتىن باش تارتمايدىغانلىقىنى ھەر زامان ئىككى قولى كۆكسىدە ئىكەنلىكىنى ئېيتىشىپ ئۆز كۆڭۈللىرىنى ئىزھار قىلىشتى. ئابدۇلمۇتەللىپ بۇ ئەلچىلەرنى سىلق-سىپايە سۆزلەر بىلەن چىرايلىقچە رەت قىلدى.

ئابدۇللاھ ئون سەككىز يېشىغا كىرىشى بىلەن گۈزەللىكتە تىللاردا داستان بولدى. ئۇنىڭ پېشانىسىدىكى نۇر قۇياشتەك پارلاپ تۇراتتى، ئۇنى كۆرگەن قىزلار بىلىپ-بىلمەستىنلا ئۇنىڭغا ئاشىق-بىقارا بولۇشاتتى. ئۇنىڭ گۈزەللىكى ۋە نام-شۆھرىتى مىسرغا قەدەر يېيىلىپ باردى. ھەتتا ئىككى يۈزگە يېقىن قىز ئۇنىڭ بىلەن توي قىلىش ئۈچۈن مەككىگە قەدەر كېلىپ ئۇنىڭغا توي قىلىش تەكلىپى قويدى. ئەمما دادىسى ئابدۇلمۇتەللىپ بولسا، ئوغلىغا زاماننىڭ ئەڭ ئەخلاقلىق، ئېسىل نەسىللىك، شەرمى ھايالىق، نازۇك ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدا ياشىغان يەنى ھانىف دىنىغا باغلىق بولغان بىر مۆمىن قىزنى لايىق كۆرەتتى.

كىتابلىرىدا يېزىلغان ئاخىرقى زامان پەيغەمبىرىنىڭ، ئۆز ئارىسىدىن چىقمىغانلىقىنى بىلگەن ئىسرائىل ئوغۇللىرى، ھەسەتخورلۇقلىرى سەۋەبىدىن ئابدۇللاھنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن قەسەم ئىچىشتى ۋە بۇ مەقسەتتە يەتمىش كىشىنى قوراللاندۇرۇپ مەككىگە يولغا سالدى ۋە ئۆزلىرىگە پايدىلىق بىر پۇرسەتنىڭ كېلىشىنى ساقلاپ توزاق قۇرۇشتى، ئۇلارنىڭ بۇ ئارزۇلىرىغا يارىشا، بىر كۈنى ئابدۇللاھ قەۋمىدىن ئۇزاقلىشىپ بىر بىنەملىككە كېتىپ باراتتى، بۇ ئەسنادا ئۇلار ھېچكىمنىڭ ئۆزلىرىنى پەرق ئەتمىگەنلىكىنى جەزىملەشتۈرۈپ قىلىچلىرىنى يالاڭغاشلاپ ئابدۇللاھقا قاراپ ئېتىلىشتى، ئۇ كۈنى خۇددى ئاللاھ ئورۇنلاشتۇرۇپ قويغاندەكلا ئۇنىڭ تۇققانلىرىدىن ۋەھاب بىن ئابدۇماناپ بىر نەچچە دوستلىرى بىلەن ئوۋ ئوۋلاشقا چىققان ئىدى، ئۇلار ئابدۇللاھقا قاراپ ئات چاپتۇرغان ئىسرائىل ئوغۇللىرىنى كۆردى ۋە ئارىسىدىكى تۇققاندارچىلىق مۇناسىۋىتى بىلەن ئابدۇللاھقا ياردەم قىلىشنى قارار قىلىشتى، ئەمما قارشى تەرەپ بۇلاردىن نەچچە ئون ھەسسە كۆپلۈك بولۇپ، ئۇلار ئۈستىدىن غالىپ كېلىش مۇمكىن ئەمەس ئىدى. پەقەت ئۇلار بىلەن سۆلھى يولىنى تۇتۇشقا مەجبۇر ئىدى. ئۇلارغا يېقىنلىشىشى بىلەن بۇ دۇنيادا ھېچكىمگە ئوخشىمىغان مەيدىسى قىزىل، تۇياق ۋە ياپىلىرى قارا رەڭلىك ئاتلارغا مىنگەن بىر توپ كىشىنىڭ يالتىراپ تۇرغان قىلىچلار بىلەن تەكبىر ئېيتىپ، خۇددى غايىپتىن پەيدا بولغان يولتۇزلاردەك تۇيۇقسىزلا پەيدا بولۇپ، ئىسرائىل ئوغۇللىرىغا دەھشەتلىك بىر ھۇجۇم بىلەن ئۇلارنىڭ بىرىنى قويماي قىلچىلىرىدىن ئۆتكۈزۈپ كۆزنى يۇمۇپ ئاچقىچە غايىپ بولغانلىقىنى كۆرۈشتى. ۋەھاب بۇ ۋەقەنى كۆرىشى بىلەن ئابدۇللاھنىڭ ئادەتتىكى بىر ئىنسان ئەمەسلىكىنى ئۇنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن قوغدانغانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ نەقەدەر قىممەتلىك بىرسى ئىكەنلىكىنى چوڭقۇر ھىس قىلدى. ۋەھاب ئۆيىگە كېلىپلا بۇ كۆرگەنلىرىنى خانىمىغا سۆزلەپ بەردى. ھەر ئىكىسى قىزىغا ئەڭ ماس كېلىدىغان يىگىتنىڭ ئابدۇللاھ ئىكەنلىكىنى ۋە قىزىنى ئۇنىڭغا ياتلىق قىلىش قارارىنى ئېلىشتى.

بۇ ئارىدا ئابدۇلمۇتەللىپمۇ، بەنى زۆھرە قەبىلىسىنىڭ ئۇلۇغلىرىدىن ۋەھابنىڭ ئامىنە ئىسىملىك بىر قىزىنىڭ بارلىقىنى، شۇنداقلا بۇ قىزنىڭ ھۆسنى-جامالى قاملاشقان، ئىپپەتلىك ۋە دىنىغا سادىق قىز ئىكەنلىكى قۇلىقىغا يەتكەن ئىدى. ئائىلە نەسەبى تەرەپتىنمۇ بىر-بىرىگە تۇققان كېلەتتى، شۇنىڭ بىلەن بىرگە بىر قانچە ئەۋلات بۇرۇنقى تۇققانلار بىر قوساق قېرىنداشلاردىن ئىدى. ئابدۇمۇتەللىپ، ئوغلىغا بۇ قىزنى ئېلىپ بېرىشنى ئەڭ مۇۋاپىق كۆردى ۋە ۋەھابنىڭ قەبىلىسىگە ئەلچىلىككە ئۆزى باردى. ئابدۇمۇتەللىپ ئامىنە توغۇرلۇق ئېغىز ئېچىشى بىلەن، ۋەھاب: «ئەي تاغامنىڭ ئوغلى! بىز بۇ تەكلىپنى سىزدىن بۇرۇن ئويلاشقان ئىدۇق» دىدى.

ۋەھاب، بىنەملىكتە يۈز بەرگەن ئۇ ۋەقەنى يىپىدىن يىڭنىسىگىچە سۆزلەپ بىرىش بىلەن بىرگە قوشۇمچە قىلىپ: «ئامىنەنىڭ ئايىسى بىر چۈش كۆردى، چۈشىدە ئۆيىمىزگە بىر نۇر كىرىپتۇدەك، ئۇ نۇر ئاسمان-زېمىننى يورۇتۇپ تۇرغۇدەك، مەنمۇ تۈنۈگۈن ئاخشام بۇۋىمىز ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى كۆردۈم. ئۇ ماڭا خىتاب قىلىپ: ئابدۇمۇتەللىپنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھ بىلەن سېنىڭ قىزىڭ ئامىنەنىڭ نىكاھلىنىشىنى مەن قوبۇل قىلدىم. سەنمۇ قوبۇل قىلغىن!» دېگەنلىكىنى كۆردۈم دىدى. بۈگۈن ئەتىگەندىن بېرى بۇ چۈشۈمنىڭ تەسىرى بىلەن ھازىغىچە خىيال سۈرۈپ ئولتۇرغان، ئەجابا، سىلەرنى بىزگە قايسى ۋاقىت كېلىپ قالا دەپ سەبىرسىزلىك ئىچىدە ئولتۇرغان ئىدىم. بۇ گەپلەرنى ئۆز قۇلىقى بىلەن ئاڭلىغان ئابدۇلمۇتەللىپ ھەيرانلىق ئىچىدە: «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» دەپ ھەيرانلىق ئىچىدە قالدى، ئەڭ ئاخىرىدا ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھ بىلەن ۋەھابنىڭ قىزى ئامىنە توي قىلدى. ئابدۇللاھ بىلەن ئامىنەنىڭ توي قىلىشى باشقا رىۋايەتلەردىمۇ ئۇچرايدۇ.[11]

## مۇبارەك «نۇر» نىڭ ئاپىسى ئامىنەگە كۆچىشى

كائىناتنىڭ ئەپەندىسى (سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم) نىڭ مۇبارەك نۇرى ئانىسى ئامىنەگە كۆچىشى بىلەن، بۆرىلەر ۋە قۇشلار بىر-بىرىگە: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسىنىڭ دۇنياغا تەشرىپ قىلىشى يېقىنلاشتى. ئۇ يەر يۈزىنىڭ تىنچ-ئامانلىقى، دەۋرىنىڭ قۇياشى» دېگىنىچە ئۆز-ئارا خەۋەر يەتكۈزۈشتى. ئۇ كېچە، كەبىدىكى پۈتكۈل بۇتلار بىر كېچىدە يىقىلىپ چۈشتى. ئۇ زامانلاردا مەككە مۇھەررەمدە ئاچارچىلىق ۋە قۇرغاقچىلىق ئەۋج ئالغان بولۇپ، يىللاردىن بېرى يامغۇر يۈزى كۆرمىگەن ئىدى. دەرەخلەردە بىر تال يېشىل يوپۇرماق تېپىشمۇ تەس بولۇپ، مول-ھوسۇلدىن ئەسەرمۇ يوق ئىدى. ئىنسانلار بۇ قىيىنچىلىق كۈنلەردىن قۇرتۇلۇش ئۈچۈن نالە-پەرياد چېكىشۋاتاتتى. بۇنداق ئاچارچىلىق يىللاردا ئابدۇللاھنىڭ نۇرىنىڭ ئامىنەگە كۆچىشى بىلەن، ئۇ قەدەر بەرىكەتلىك يامغۇر ياغدىكى، ئىنسانلار مول-ھوسۇللۇق بىر يىلنى خوشاللىق بىلەن كۈتىۋالدى. بۇ بەرىكەتلىك يىلغا، مول-ھوسۇل يىلى دەپ ئىسىم قويىدى.

ئامىنە ئانىمىزنىڭ ھامىلدارلىق كۈنلىرىدە، يولدىشى ئابدۇللاھ تىجارەت ئۈچۈن شامغا كەتكەن ئىدى. قايتىش سەپىرىدە كېسەلگە گىرىپتار بولۇپ قالدى. مەدىنىگە قايتىپ كېلىپ، تاغىلىرى نەججار ئوغۇللىرىنىڭ قېشىدا، ئون سەككىز ۋە يىگىرمە ياشلار ئەتراپىدا ئالەمدىن ئۆتتى. بۇ قايغۇلۇق خەۋەر مەككىگە يېتىپ كېلىشى بىلەن پۈتۈن شەھەر قايغۇغا چۆمدى.[12] ئاسخابى كېرەملەردىن ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس (رادىئاللاھۇ ئەنھا) رىۋايەت قىلىپ: «ئەي رەببىمىز! ئابدۇللاھ يېتىم قالدى» دىگەن ئىدى. ئاللاھ تائالاھ: «ئۇنىڭ باش-پاناھى ۋە ياردەمچىسى مەن» دەپ بۇيرىدى.

## پىل ۋەقەسى

رەسۇللاھ ئەكرەم (سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم) ئەپەندىمىزنىڭ تۇغۇلۇشىغا يەنە ئىككى ئاي قالغان ئىدى. بۇ چاغدا پىل ۋەقەسى مەيدانغا كەلدى. ئىنسانلارنىڭ توپ-توپ بولۇپ كەبىنى زىيارەت قىلىشىغا چىدىمىغان يەمەن ۋالىسى ئەبرەخە، بىزانس ئىمپۇراتۇرلىقىنىڭ ياردىمى بىلەن سانا دىگەن يەردە ھەشەمەتلىك بىر چىركاۋ ياسىتىپ ئىنسانلارنىڭ بۇ چىركاۋنى زىيارەت قىلىشنى ئارزۇ قىلدى. ئەرەبلەر بۇرۇندىنلا كەبىنى زىيارەت قىلىپ ئادەتلەنگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭ بۇ ھەيۋەتلىك چىركاۋىغا ھېچ قىزىقمىدى. ھەتتا بۇ چىركاۋغا ھاقارەت كۆزلىرى بىلەن قاراشتى، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بەزىلىرى بۇ چىركاۋنى مەينەت قىلىش ئۈچۈن بەزى ئىشلارنىمۇ قىلىپ قويىدى.

بۇ ئىشلاردىن غەزەپلەنگەن ئەبرەخە، كەبىنى يوق قىلىش پىلانىنى تۈزدى ۋە چوڭ قوشۇن تەشكىللەپ كەبىگە يۈرۈش قىلدى. ئەبرەخەنىڭ قوشۇنى مەككىگە كېلەر-كەلمەس قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ مال-چارۋىلىرىنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلىشقا باشلىدى. ئابدۇلمۇتەللىپكە ئائىت ئىككى يۈز تۆگىنىمۇ رەزىل قوللىرىنى ئۇزاتقان ئىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ، ئەبرەخەنىڭ يېنىغا بېرىپ تۆگىلىرىنى سورىدى. بۇنىڭ بىلەن ئەبرەخە: «مەن سىلەرنىڭ مۇقەددەس كەبەڭلارنى يەر بىلەن يەكسەن قىلىش ئۈچۈن كەلسەم، سەن ئۇنى قوغداش ئۇياقتا تۇرسۇن، تۆگىلەرنىڭ كويىدا يۈرەمسەن؟!» دىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ: «مەن تۆگىلەرنىڭ ئىگىسى، ئەلۋەتتە كەبىنىڭمۇ بىر ئىگىسى

---

[11]ئىبنى ئىسھاق، 24~19:s؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 95~94،I.
[12]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 100~99،I.

باردۇر. مۇتلەق ئۇنى قوغدايدىغان بىرسى باردۇر» دەپ جاۋاپ بەردى. بۇنىڭغا جاۋابەن ئەبرەخە: «ماڭا قارشى ئۇنى قوغدايدىغان ھېچ قانداق كۈچ يوقتۇر» دېدى ۋە ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ تۆگىلىرىنى ئۇنىڭغا قايتۇرۇپ بەردى. قوشۇننى كەبىگە قاراپ يۈرۈش قىلىش بۇيرۇقىنى بەردى. ئۇنىڭ بۇ چوڭ قوشۇنىدا، ئالدىنقى سەپتە يەر ئالغان بىر يوغان مامۇت ئىسىملىك بىر پىل بار ئىدى. بۇ پىل ئۇلارنىڭ زەپەر قازىنىشىنىڭ ئىشەنچىلىك ئامىللىرىدىن بىرى دەپ بىلىشەتتى. ئەمما بۇ پىل كەبىگە قاراپ يۈرۈش قىلىشى بىلەن ئالدىغا ماڭماي يېتىۋالدى. يەمەن تەرەپكە شۇنداق بېشىنى بۇراپ قويسا يۈگۈرۈپ دىگۈدەك ماڭاتتى.

شۇنداق قىلىپ مەككىگە قەدەر كېلىپ كەبىگە ھۇجۇم قىلىشقا كۈچى يەتمىگەن ئەبرەخەنىڭ ئوردىسىغا، ئاللاھ تائالا، ئەبابىل يەنى تاغ قالغىچى ئىسىملىك قۇشلارنى ئۇنىڭ ئەسكەرلىرىنىڭ ئۈستىگە ھۇجۇم قىلغۇزدى. بۇ قۇشلارنىڭ ھەر بىرى نوقۇت ۋە مەرجىمەك چوڭلۇقىدا ئۈچ تالدىن تاشنى ئېلىپ ئۇچقان بولۇپ، بىر تالنى ئاغزىدا، قالغان ئىككى تالنى پۇتلىرىدا كۆتۈرۈپ ئۇچقان پېتى ئەبرەخانىڭ ئەسكەرلىرىنىڭ ئۈستىگە ئېتىشقا باشلىدى، بۇ تاشلار ئەسكەرلەرنىڭ بېشىغا چۈشىشى بىلەن ئۇلارنى نەق ئىككىگە بۆلەتتى، تاشنىڭ زەربىسىگە ئۇچرىغان ئەسكەر ھېچ ساق قالمايتتى ۋە دەرھال ئۆلەتتى. ئايەت كەرىمدە يېزىلغىنىدەك ئەبرەخەنىڭ ئەسكەرلىرى يانجىلغان سامانىدەك بولۇپ كەتكەن ئىدى. قورقۇنچ ئىچىدە قالغان ئەبرەخە قېچىشقا تەمشەلدى، بۇ تاشلارنىڭ ئۇنىڭ ئۈچۈن ئېتىلغانلىقىدىن بېخەۋەر ئىدى، ئۇ قاچقانسىرى تاشلار ئۇنىڭ پۇتلىرىنى، قوللىرىنى پارچە-پارچە قىلىۋەتتى. ئەسلى نىشان ئۇ ئىدى. «قۇرئان-كەرىم» نىڭ، پىل سۈرىسىدە: «(ئەي رەسۇلۇم! كەبىگە ھۇجۇم قىلماقچى بولغان) پىل ئىگىلىرىگە (پىل ئوردىسىنىڭ ئىگىسى ئەبرەخە)، ئاللاھنىڭ قانداق مۇئامىلە قىلغىنىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئۇلارنىڭ (كەبە مۇھەررەمنى يوق قىلىش يولىدىكى) ھىلە-مىكرىلىرىنى، بوشقا چىقارمىدىمۇ؟ ئۈستىلىرىگە، توپ-توپ قۇشلارنى ئەۋەتتى. ئۇ قۇشلارنىڭ ھەر بىرى ئۇلارنىڭ ئۈستىگە، لايدىن ياسالغان ۋە ئاتەشتە تاۋلىنغان تاشلارنى ئاتتى، ئەڭ ئاخىرى ئاللاھ ئۇلارنى، قۇرۇت يېگەن يوپۇرماقتەك قىلىۋەتتى. (قۇرۇتلار تەرىپىدىن پارچىلىنىپ، توغۇرالغان بۇغداي ياپراقلىرىدەك قىلىۋەتتى)» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[13] (مەنىسى)

## خوش-خەۋەر

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ كەلگۈسى، ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ ھەر پەيغەمبەر ئۈممىتىگىچە بىلدۈرۈلگەن بولۇپ، ئۇنىڭ تۇغۇلۇش كۈنى يېقىنلىشى بىلەن نۇرغۇن بىشارەتلەرنىڭ بولىدىغانلىقى ئىشارەت قىلىنغان. مۇسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن ۋە كېيىن ئىنسانلار تەرىپىدىن ئۆزگەرتىلىپ يېزىلغان تەۋراتتا: «ئۇ شۇنداق بىر مۇبارەك زات ئىكەنكى، ھىممىتى ئۇلۇغ، ياردىمى زىيادە، يېتىم-يېسىرلارنىڭ قۇياشى، بايلارنىڭ دوختۇرى، گۆزەللەرنىڭ گۈزىلى، پاكلارنىڭ ئەڭ پېكى، يۇمشاق سۆزلۈك، تەقسىماتتا بەكمۇ ئادىل، ھەر ئىشتا توغرا مۇئامىلەدە بولغان، كاپىرلارغا قارشى سوغۇق قان ۋە شىددەتلىك، چوڭلارغا ھۆرمەت ئىگىسى، كىچىكلەرگە تولىمۇ شەپقەتلىك ۋە رەھىمدىل، تولىمۇ قانائەتچان، ئەسىرلەرگە ياخشى مۇئامىلە قىلغان، ھەر دائىم خۇش-خۇيلۇق، كۈلۈشلىرى تەبەسسۇم شەكلىدە بولغان، قاقاقلاپ كۈلمەيدىغان، ساۋاتسىز ئىدى. ئەمما ھېچ مەكتەپ يۈزى كۆرمىسىمۇ، ھەر ئىش ئۇنىڭغا بىلدۈرۈلگەن ئىدى. ئۇ ئاللاھ تائالانىڭ پەيغەمبىرىدۇر. ئۇسال مىجەزلىك، قارا يۈرەك ئەمەس ئىدى. ئامىۋى سورۇنلاردا قاقاقلاپ كۈلمىگەن، يۇقىرى ئاۋازدا گەپ قىلمىغان، ئۇنىڭ ئۈممىتىمۇ گۈزەل ئەخلاق ساھىبى، ھەر يەردە ئاللاھنىڭ ئىسمىنى كۈيلەر، مۇئەززىنلىرى مۇنارلاردا خەلقنى دەۋەت قىلغان، تاھارەت ئېلىپ ناماز قىلغان، نامازلىرىدا سەپلىرنى تۈز تۇتىدىغان، ئوخشاش رىتىمدا ھەرىكەت قىلىدىغان، كېچىلەردە ئۇلارنىڭ زىكىر قىلغان ئاۋازلىرى ھەسەل ھەرىسىنىڭ ئاۋازىدەك تاتلىق، مەككىدە تۇغۇلغان، مەدىنىدىن شامىغىچە ھەر يەر ئۇنىڭ باشقۇرۇشىدا بولغان، ئىسمى مۇھەممەتكى، ئۇنىڭغا مۇتەۋەككىل دەپ ئىسىم قويدۇم. بۇزۇلغان دىنلارنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، توغرا بولغان ھەق دىننى يېيىپ تارقاتمىغۇچە، ئۇنى بۇ دۇنيادىن ئايرىمايمەن. ئۇ خەلقنى ھەققە دەۋەت قىلىدۇ، ئۇنىڭ بەرىكىتى بىلەن كۆرمىگەن كۆزلەر كۆرىدۇ، ئاڭلىمىغان قۇلاقلار ئاڭلايدۇ، غەپلەت باسقان يۈرەكلەرنى غەپلەتتىن قۇتقۇزىدۇ...» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

داۋۇت ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن زەبۇردا بولسا: «ئۇ، شۇنداق بىر كىشىكى، قولى ئوچۇق، مەرت، ھېچ ئاچچىقلانمىغان، تولىمۇ مۇلايىم، گۈزەل يۈزلۈك، تاتلىق سۆزلۈك، نۇر يۈزلۈك، ئىنسانلارنىڭ دوختۇرى، كۆپ يىغلار، ئاز كۈلەر، ئاز ئۇخلار،

---

[13] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 44~38:s؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 56~43،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 56،92،108~55، I؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، s:269،1~270

كۆپ پىكىر قىلار، يارىتىلىشىدىنلا خۇش-خۇي، گۈزەل ئەخلاقلىق، سۆزلىرى كۆڭۈللەرنى رام قىلغان، كۆتۈرەڭگۈ روھلۇق...ئەي ھەبىبىم! ھىممەت قىلىچىڭ، پۈتۈن كۈچ-قۇۋۋىتىڭ بىلەن قەھرىمانلىق جەڭگاھىدا، كاپىرلاردىن ئىنتىقام ئالغىن، گۈزەل بىر تىل بىلەن مېنىڭ ھەمدۇ-سانامنى دۇنياغا يايغىن، پۈتۈن كاپىرلارنىڭ باشلىرى، سېنىڭ كارامەتلىك قوللىرىڭ ئاستىدا ئېگىلىدۇ...» دەپ يېزىلغان ئىدى.

ئەيسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن ۋە كېيىن ئىنسانلار تەرىپىدىن ئۆزگەرتىلگەن ئىنجىلدا بولسا: «ئۇ، جىق يىمەيدۇ، پىخسىقلاردىن ئەمەس، ھىلە-مىكىردىن ئۇزاق، ھېچكىمنىڭ يامان گېپىنى قىلماس، ھېچ ئالدىراقسان ئەمەس، ئۆزى ئۈچۈن ئىنتىقام ئالماس، ھۇرۇن ئەمەس...» دەپ يېزىلغان ئىدى.

ئىنجىلدا: «رەببىم تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ئو مۈنخامەننا (مۇھەممەت) ،ئەگەر رەببىم تەرىپىدىن كېلىدىغان، ئو روھۇل قۇددۇس كەلگەن بولسا، ئۇ ماڭا شاھادەت كەلتۈرەتتى، سىزمۇ شاھادەت كەلتۈرگەن بولاتتىڭىز، چۈنكى بۇرۇندىن تارتىپ مەن بىلەن بىللە تۇرۇۋاتىسلەر، مەن بۇلارنى سىزگە دىيشىمدىكى مەقسەت، سىلەرنى گۇمانغا چۈشمىسۇن ۋە خاتا يولغا ماڭمىسۇن دىمەكچىمەن» دەپ يېزىلغان ئىدى.[14]

# جاھىليەت دەۋرى

كائىناتنىڭ پەخرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز دۇنياغا كېلىشتىن بۇرۇن، پۈتۈن ئالەم مەنىۋى بىر جەھەتتىن قارىغاندا، زۇلۇم ۋە قاراڭغۇلۇق ئىچىدە قالغان ئىدى. ئىنسانلار تەسۋىرلىگىسىز دەرىجىدە يولدىن چىققان ئىدى. ئاللاھ تائاللاھنىڭ ھەق دىنىنى ئۇنتۇپ، ئىلاھى ھۆكىملەرنىڭ ئورنىنى، ئىنسانلارنىڭ ئۆز پەتىۋالىرىغا قاراپ ئويدۇرۇپ چىقارغان، خۇراپى ۋە ئازغۇن چۈشۈنچىلەر ئالغان ئىدى. پۈتۈن كائىنات، ئىنسانلارنىڭ بۇ ۋەھشىيەتلىرى ۋە زۇلۇملىرىدىن ئارتۇق بەرداشلىق بېرەلمىگۈدەك بىر ئەھۋالغا كېلىپ قالغان ئىدى.

يەر-يۈزىدىكى پۈتۈن مىللەتلەر جانابى ئاللاھنى ئۇنتۇغان، ھۇزۇر، سائادەت ۋە مۇھەببەت قاينىمى بولغان بىر ئاللاھ ئېتىقادىدىن تامامەن مەھرۇم ھالەتتە قالغان بولۇپ، ئاللاھقا شېرىك قوشماق ئىمانلارنى ئىنسانلارنىڭ قەلبىدىن سۆكۈپ ئېلىپ، يالغۇز بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ئورنىغا، بۇتلارغا چوقۇنۇش ۋە ئۇلارنى تەڭرى قىلىپ كۆرسىتىش ئەۋج ئالغان ئىدى.

مۇسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن ھەق دىن ئۇنتۇلغان، تەۋرات ئۆزگەرتىلگەن ئىدى. ئىسرائىل ئوغۇللىرى بىر-بىرىگە دۈشمەن ھالغا كەلگەن، ئەيسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن ئىنجىلمۇ تامامەن بۇزۇلغان، دىن بىلەن ھېچ ئالاقىسى قالمىغان ئىدى. بىر تەڭرى ئېتىقادى ئورنىغا ئۈچ تەڭرى ئېتىقادى چىققان بولۇپ، ئەسلى ئىنجىل ئۆزگەرتىلگەن، پاپالار ئۆزلىرى خالىغانچە تۈزۈتۈش كىرگۈزەتتى، ئىنجىل ۋە تەۋرات ئاللاھنىڭ چۈشۈرگەن ئەسلى كىتابىدىن ئۆزگەرتىلىپ باشقا بىر كىتاپ ھالىتىگە كەلگەن ۋە ئاللاھنىڭ كالامى بولۇشتىن چىققان ئىدى.

مىسىردا ئۆزگەرتىلگەن تەۋرات ھۆكۈمى، بىزانىستا بۇزۇلغان خىرىستىيانلىق، ئېراندا بولسا ئاتەشپەرەسلىك ھۆكۈم سۈرگەن بولۇپ، بۇ ئاتەش، نەق مىڭ يىل ئۆچۈرۈلمىگەن ئىدى. چىندە (جوڭگۇ) بولسا كوڭزىچىلىق، ھىندىستاندا بولسا، بۇددىسلىققا ئوخشاش ئويدۇرۇپ چىقىرلغان دىنلار ھۆكۈم سۈرەتتى.

ئەرەبىستاندا بولسا، ئىنسانلار تېخىمۇ بەتەر يولدىن چىققان ۋە ئازغۇن بىر جامائەت ھالىغان كەلگەن بولۇپ، جانابى ئاللاھنىڭ ئۇ قەدەر قىممەت ۋە مۇبارەك قىلغان كەبى-مۇكەررەمگە ئۈچيۈز ئاتمىش بۇت ياساپ چىققان ئىدى. كەبى-مۇكەررەم بولسا، ئەرىشتە پەرىشتىلەرنىڭ ئىستىقامەتتە بولىدىغان بەيتۇل مەمۇر قەدەر مۇبارەك بىر يەر ئىدى. كىم بۇ مۇبارەك كەبىگە ھۆرمەتسىزلىك بىلەن مۇئامىلە قىلسا جانابى ئاللاھ ئۇنى قىسقا بىر زامان ئىچىدە ھالاك قىلاتتى.

جۈرھۇم قەبىلىسىمۇ زىنا ۋە پائىشىلىكتە ئۇچىغا چىققان ئىدى، بۇ قەبىلىنىڭ ھايا-نومۇسنى قايرىپ قويۇپ قىلغان ھەددى-ھېسابسىز گۇناھلىرىنى كۆرگەن ھۆكۈمرانلار، ئۇلارغا: «ئەي جۈرھۈملەر! ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەرەمى-شەرىپى، ھەرەمى ئاسايىشلىقىنى كۆزلەپ ھەددىڭلارنى بىلڭلار، سىلەردىن بۇرۇن كەلگەن ھۇد، سالىھ ۋە شۇئەيب ئەلەيھىسسالاملارنىڭ بېشىغا كەلگەن بالا-قازالارنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ قانداق ھالاك بولغانلىقىنى بىلسىلەر، بىر-بىرىڭلارغا ياخشىلىقنى تەۋسىيە قىلىڭلار، يامانلىقلاردىن ئۇزاق تۇرۇڭلار، بۇ ۋاقىتلىق كۈچۈڭلارغا تايىنىپ دۇنيا ھاياتىغا ئالدانماڭلار، مەككىدە ھەقىقەتتىن يۈز چەۋرىشتىن ۋە زۇلۇم سېلىشتىن

[14] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 124~119 :s؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 233~232، I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 363~360، I.

ساقلىنىڭلار، چۈنكى زۇلۇم ئىنسانلارنىڭ ھالاكەتكە يول تۇتۇشىغا سەۋەبچى بولىدۇ، ئاللاھقا قەسەم قىلىپ سىزگە شۇنى ئېيتايكى، كىمكى بۇ رايوندا ئۆلتۈرسە، زۇلۇم سالسا، ھەقىقەتتىن يۈز ئۆرۈسە، ئاللاھ تائالاھ، ئۇلارنىڭ نەسلىنى قۇرۇتۇپ، ئورنىغا باشقا بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ، ئازغۇنلۇقلىرنى داۋام قىلغان ۋە ھەقىقەتتىن يۈز چەۋرىگەن مەككە خەلقىگە، بۇ يەردە داۋاملىق قېلىش يوقتۇر، سىزدىن بۇرۇنمۇ بۇ رايوندا ياشىغان ۋە سىزدىن تېخىمۇ ئۇزۇن يىل ھاكىميەت سۈرگەن، سىزدىن نەچچە ھەسسە كۈچلۈك بولغان، نوپۇسى ۋە بايلىقىدا سىزدىن قۇۋۋەتلىك تاسىم، جەدىس ۋە ئامەلىكالارنىڭ بېشىغا كەلگەنلەرنى ياخشى بىلىسلەر، ئۇلارنىڭ ھەرەمى-شەرىپكە قىلغان ھۆرمەتسىزلىكلىرى ۋە ئۇنى ئەرزىمەس ئورۇنغا قويغانلىقلىرى، ھەقىقەتتىن يۈز ئۆرۈپ زالىم يوللارغا مېڭىشى، بۇ مۇبارەك قۇتسال يەردىن قوغلىنىشىغا سەۋەب بولغان ئىدى. جانابى ئاللاھنىڭ، ھەتتا بەزىلىرىگە كىچىك چۈمۈلىلەر بىلەن تاقابىل تۇرغانلىقى، كىملەرنى بولسا، ئاچارچىلىق، بەزىلەرنى بولسا، قىلىچ بىلەن چىقارغانلىقىنى كۆرگەن ۋە ئاڭلىغان ئىدىڭلار!» دەپ ئۇلارغا نەسىھەت قىلغان ئىدى.

پەقەت ئۇلار بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىمىدى، نەتىجىدە ئاللاھ ئۇلارنى بۇ ئازغىنلىقلىرى سەۋەبىدىن پەرىشان قىلدى...

مۇشۇنداق بىر ۋەزىيەتتە، يەر-يۈزىنىڭ مەركىزى بولغان مەككىدە، شېرىك كەلكۈندەك شىددەتلىك ئاقماقتا ئىدى. بەيتۇللاھنىڭ ئىچى، لات، ئۇززا، مەناتقا ئوخشاش يۈزلىگەن بۇتلار بىلەن تولغان ئىدى. زۇلۇم ئاخىرقى باسقۇچىغا كەلگەن بولۇپ، ئەخلاقسىزلىقتىن ئىپتىخارلىق ھېس قىلاتتى. ئەرەبىستان، دىنى، روھى، ئىجتىمائى ۋە سىياسى ساھەلەردە، يايغىن بىر قاراڭغۇلۇق، نەق بىر جاھىلىيەت، تاشقىنلىق، ئازغىنلىق ۋە ساپېقلىق ئىچىدە ئىدى. جاھىلىيەت دەۋرى دەپ ئاتالغان بۇ زاماندا، ئىنسانلار كۆچمەن تۇرمۇش شەكلىدە قەبىلىلەرگە بۆلۈنگەن بىر تۇرمۇش شەكلىدە ياشايتتى. بىر-بىرى بىلەن داۋاملىق جەڭگە-جېدەل قىلىپ تۇرغان ئەرەپ قەبىلىلىرى، تاجاۋۇز ۋە بۇلاڭچىلىقنى ئۆزلىرى ئۈچۈن بىر ھايات يولى قىلىپ تاللىغان ئىدى. زۇلۇم ۋە بۇلاڭچىلىق كەڭ تارقالغان قەبىلىلەردىن مەيدانغا كەلگەن ئەرەبىستاندا، سىياسى بىر نىزام، ئىجتىمائى بىر تەشكىللىكمۇ يوق ئىدى. بارلىق يامانلىقلار ئۈستىگە قۇرۇلغان، قىمار، زىنا، ھارقكەشلىك، ئوغۇرلۇق، زۇلۇم ، يالغانچىلىق، ئىشقىلىپ يامان ئىشلار بولسا تېپىلماي قالمايتتى. زۇلۇم، كۈچلۈكلەرنىڭ ئاجىزلار ئۈچۈن قوللىنىدىغان بىر قورالى ھالىغا كەلگەن بولۇپ، ئادەمنى شۈركەندۈرەتتى. قىز-چوكانلار خۇددى سودا-سېتىق مېلىدەك ئېلىپ-سېتىلاتتى، قىز ئەۋلاتلىق بولماق بىر شۇم خەۋەر، يامانلىقنىڭ بىشارىتى ۋە ئائىلىنىڭ يۈز-ئابرۇيىنى تۆكىدىغان ئىش قاتارىدا كۆرۈلەتتى، بۇ قورقۇنۇچلۇق ۋەقەلەر شۇنداق بىر دەرىجىگە كەلدىكى، قىزلىرنى ئۆز قولى بىلەن كولىغان قۇم خەندەكلەرگە تىرىك-پېتى «جېنىم دادا! جىنىم دادا!» دەپ بويۇنلىرىنى سوزۇپ، يۇقۇرىغا يامىششىغا، ئېچىنىشلىق نالە-پەرياتلىرىغا ھېچ قۇلاق سالماستىن، ئۇلارنى توپا ئاستىغا تىرىك پېتى كۆمۈشەتتى، بۇنى ئاز دەپ، بۇ ئىنسان قېلىپىدىن چىققان ئىشلىرىدىن كۆڭۈللىرى ئازىراقمۇ يېرىم بولمايتتى، ھەتتا بۇنى بىر ئەركەكلىك ۋە قەھرىمانلىق دەپ بىلەتتى. شۇنداق بىر يەكۈنلىسەك، ئۇ زاماننىڭ ئادەملىرىدە، مېھرى-شەپقەت، مەرھەمەت، ياخشىلىق ۋە ئادالەت ۋە گۈزەل ئەخلاق دىگەنلەردىن ئېغىز ئېچىش مۇمكىن ئەمەس ئىدى.

پەقەت، بۇ دەۋىردە ئەرەپلەر ئارىسىدا، دىققەت چېكىشكە بولىدىغان بىر خۇسۇس بار ئىدى. يەنى ئەدەبىيات، سۆز سەنئىتى يۈكسەك دەرىجىدە تەرەققى قىلغان بولۇپ، شائىرلارغا ۋە شىئىرلارغا ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلىنەتتى. شائىر ۋە شىئىرلاردىن ئىپتىخارلىق تۇياتتى. تالانتلىق، ئۇستا بىر شائىر، ئۆزى ئۈچۈنلا ئەمەس قەبىلىسى ئۈچۈنمۇ قىممەتلىك بىر بويۇم ئىدى. بەلگىلەنگەن زامانلاردا چوڭ بازار ۋە مەيدانلاردا، شىئىر ۋە سۆز ئويۇنىغا ئوخشاش مۇسابىقىلەر ئۇيۇشتۇرۇلاتتى، بىرىنچى بولغانلارنىڭ شىئىر-دىكلاماتسىيەلىرى كەبىنىڭ تاملىرىغا ئېسىلاتتى. جاھىلىيەت دەۋرىدىكى كەبە تاملىرىغا ئېسىلغان يەتتە مەشھۇر شىئىر بولسا: «ئەلمۇئەللاكاتۇ سەبا» يەنى يەتتە ئاسقۇچ مەنىسىدە ئىدى.

ئۇ دەۋىر ئەرەپ يېرىم ئارىلى، ئىتقاد مەسىلىسىدە خىلمۇ-خىل ئىدى. بىر قىسمى تامامەن دىنسىز بولۇپ، دۇنيا ھاياتىدىن باشقا ھىچ بىر نەرسە ئويلىمايتتى، بىر قىسمى بولسا، ئاخىرەت ھاياتىغا ئىشىنەتتى يۇ، پەقەت ئىنسانلاردىن بىر پەيغەمبەر كېلىدىغانلىقىنى ھىچ قوبۇل قىلمايتتى. يەنە باشقا بىر قىسمى بولسا، ئاللاھ تائاللاھقا شېرىك قوشۇپ بۇتلارغا سېغىناتتى، مۇشرىكلەرنىڭ ئۆيلىرىدە ھەر بىرىگە ئائىت بۇتلىرى بار ئىدى.

پۈتۈن بۇلاردىن باشقا، ھەزرىتى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ بىلدۈرگەن دىنى ئۈستىگە قۇرۇلغان «ھانىف» دېيىلگەن بىر گۇرۇھ ئىنسانلارمۇ بار بولۇپ، ئۇلار ئاللاھ تائالاھقا ئىشىنەتتى ۋە بۇتلاردىن ئۇزاق تۇراتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دادىسى ئابدۇللاھ، بۇۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپ، ئاپىسى ۋە بەزى كىشىلەر بۇ دىنغا ئېتقاد قىلاتتى. «ھانىف» لەردىن باشقا پۈتۈن جامائەتلەر باتىل بىر يول ئۈستىدە بولۇپ، زۇلۇم ۋە قاراڭغۇ جاھالەت ئىچىدە ئىدى.

ئالەمنىڭ نۇرىسەن بۆگۈنمۇ ھەم مەھبۇبى خۇدا (خۇدانىڭ مەھبۇبى)،
قىلمىغىن ئاشىقىڭنى ھېچ زامان ئىشكىڭدىن جۇدا.

كەتمۇسۇن نامى- شەرىپىڭ بۇ تىلىمدىن ھېچ قاچان،
دەرتلىك كۆڭلۈمگە داۋادۇر جان تاپار ئۇندىن ساپا.

ئۆمۈدۈم ھەربىر ئېتىڭ ھەرخىل شاپائەت ئەيلىگەي،
ئەھمەدۇ- مەھمۇد، ئەبۇلقاسىم مۇھەممەت مۇستاپا.

چۈنكى دىپىلدى ئۇنىڭغا « ۋەششەمسى» ھەتتا «ۋەززۇھا»
چېھرىڭگە پىشانەڭگە كۆنۇ- ئاينى ئوخشاتسام نە بولا.

بۇ لىباسۇ ھاي- ھۇيغا تەنتەنىگە ئاجىز بۇ تىل،
ئۆستىگە زەر- تون ياپقاندا، شانۇ- شەۋكەتلىك بىر ئاتا.

گۇناھى- ئىسيانىم بۈيۈك ۋە قانچە ھەددىمىدىن ئاشسام،
سەن شاپائەت كانىسەن كەلدىم شەپقەت تىلەپ ساڭا .

بۇ دوستۇڭ توۋا قىلار توۋىسىنى قىلغىن قوبۇل،
فىتنەئى شەيتاندىن ساقلا ئۇنى يا رەببەنا.

قانۇنى سۇلتان سۇلايمان (مۇھىببى)

# دۇنياغا تەشرىپ قىلىشى

ئالەم شۇنداق بىر قاراڭغۇ-زۇلمەت ئىچىدە قالغان ئىدىكى، ئىنسانلار كائىناتنىڭ ياراتقۇچىسى بولغان ئۇ ئەزىز ئاللاھقا ئىمان ۋە ئىبادەت قىلىشتىن ۋاز كەچكەن ئىدى. ئازغۇنلۇقلىرى سەۋەبىدىن تەبىئەت دۇنياسىدىكى زەنجىرسىمان ئۆزگىرىپ تۇرغان ھادىسىلەرگە، جانابى ئاللاھ ياراتقان جانلىقلارغا، ماددى نەرسىلەرگە ۋە ئۆز قوللىرى بىلەن تاش-توپا ۋە ياغاچلاردىن ياساپ چىققان بۇتلارغا چوقۇناتتى ۋە ئۇلارنى ئىلاھ ئورنىدا كۆرەتتى.

دۇنيا پەرىشان، جانلىقلار پەرىشان، كۆڭۈللەر پەرىشان، يۈزلەر كۆلۈشنى ئۇنتىغان ئىدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ، بارلىق مەخلۇقاتلاردىن ئۈستۈن قىلىپ ياراتقان ئىنسانلارنىڭ، جەھەننەم ئازابىدىن قۇرتۇلۇشىغا سەۋەب بولۇش ئۈچۈن ئىنسانلارغا بىر قەھرىمان لازىم ئىدى. ئالەم، ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن بۇ كۈنگە قەدەر، پاك نەسىللەردىن پاك نەسىللەرگە كۆچۈپ داۋام قىلىپ كەلگەن ئۇ مۇبارەك نۇرنىڭ ئېگىسىنى تەقەززالىق بىلەن ساقلاۋاتاتتى. ئىنسانلارغا ۋە جىنلارغا ئەبەدى بىر سائادەت يولىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن تەڭداشسىز بىر ئىنسان كېلىۋاتاتتى!... شەپقەت ۋە مەرھەمەت بۇلىقى بولغان، ئاللاھنىڭ ئەخلاقى بىلەن ئەخلاقلانغان ئاجايىپ ئۇلۇغ بىر ئىنسان كېلىۋاتاتتى.

ماقامى ماھمۇت ئېگىسى، شاپائەتچىلەرنىڭ باش تاجى كېلىۋاتاتتى!... كائىناتنىڭ خوجايىنى، بارلىقلارنىڭ دەل ئۆزى، ئىنسانلارنىڭ ئەپەندىسى كېلىۋاتاتتى! مەھشەر كۈنىدىكى ياردەمچى، پەيغەمبەرلەرنىڭ سۇلتانى كېلىۋاتاتتى!... ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەبىبى، ئەڭ ياخشى كۆرگىنى، ھۆرمىتى ئۈچۈن يارالغىنىمىز، ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز كېلىۋاتاتتى!... (ساللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم)

بۇ كەلگەن ئىلاھى ئىلىم سۇلتانىدۇر،
بۇ كەلگەن تەۋھىدۇ- ئېرپان كانىدۇر.

ئۇنىڭ سۆيگۈسى ئۈچۈن چۆرگىلەر پەلەك،
يۈزىگە تەشنادۇر ئىنسان ۋە مەلەك.

يەتتە قات يەر، يەتتە قات ئاسمان، قىسقىسى پۈتۈن ئالەم سۆز بىلەن تەسۋىرلىگىسىز بىر ھۆرمەت ۋە خوشاللىق ئىچىدە، سەييىدۇل-مۇرسەلىن، خاتەمۇل-ئەنبىيا، ھەبىبى-خۇدا، بولغان ئەپەندىمىزنى ساقلاۋاتاتتى، پۈتۈن مەھلۇقات ئۆز ئىپادىلەرى بىلەن: «خوش كەلدىڭ يا رەسۇلۇللاھ!» دېيىش ئۈچۈن تەييار تۇرغان ئىدى. ھىجرەتتىن ئەللىك ئۈچ يىل بۇرۇن، پىل ۋەقەسىدىن تەخمىنەن ئىككى ئاي كېيىن، رەبىئۇل ئەۋۋەل ئېيىنىڭ ئون ئىككىنچى كۈنى، دۈشەنبە ئەتىگەن سائەتلىرىدە، مەككىدە، ھاشىر ئوغۇللىرىنىڭ مەھەللىسىدە، ساپا چوققىسى ئەتراپىدىكى تەشنالىق بىلەن ساقلاۋاتقان بىر ئۆيدە ئاللاھنىڭ نۇرى مۇھەممەت مۇستاپا (ساللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم) دۇنياغا كەلدى. ئۇنىڭ بۇ تەئەللۇقى بىلەن، ئالەم يېڭىدىن دۇنياغا كەلگەندەك بولدى. قاراڭغۇ-زۇلمەتلەر بىر «نۇر» بىلەن يورۇقلۇققا چىقتى.[15]

بۇ كېچە شۇنداق كېچىدۇركى ئۇ ئۇلۇغ،
نۇر بىلەن ئالەملەرنى ئەيلەر خۇشلۇغ.

بۇ كېچە دۇنيانى ئۇ جەننەت قىلار،
بۇ كېچە بارچىغا ھەق رەھمەت قىلار.

بۇ كېچە شادىمان بولار كۆڭۈل ئەھلى،
بۇ كېچىگە جان بېرەر قەلىپ دوستى.

ئالەملەرنىڭ رەھمىتىدۇر مۇستاپا،
گۇناھكارغا شاپائەتچى مۇستاپا.

تۇغۇلدى شۇ سائەتتە ئۇ سۇلتانى دىن،
نۇرغا غەرق بولدى ئاسمانۇ زېمىن.

يارىتىلغان بارچە بولدى شادىمان،
غەم كېتىپ، ئالەم يېڭىدىن تاپتى جان.

مەدارىجۈن-نۈبۈۋۋە كىتابىدا تۆۋەندىكىدەك: «شەرەپلىكلەرنىڭ ئەڭ شەرەپلىكى بولغان ئانىلارنىڭ ئەڭ بەختىيارى ھەزرەتى ئامىنە ئانىمىز، ھامىلە ئىكەن شۇنداق ئاڭلاتقان ئىدى: مۇھەممەتكە ھامىلە بولۇپ قورساق كۆتۈرگەن شۇ چاغلاردا، ھېچقانداق بىئاراملىق ۋە ئەلەم كۆرمىدىم. ھەتتا ھامىلە ئىكەنلىكىمنىمۇ ھېس قىلمىغان ئىدىم. پەقەت ئالتە ئاي ئۆتكەندىن كېيىن، بىر كۈنى ئۇيقۇ بىلەن ئويغاقلىق ئارىسىدا ئىكەن، بىر كىشى ماڭا: سېنىڭ ھامىلە بولغىنىڭ بۇ ئەۋلات كىم، سەن بىلەمسەن؟ دەپ سورىدى. بىلمەيمەن دەپ جاۋاب بىرىشىم بىلەن، بىلىپ قالغىن سەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسىغا ھامىلە بولدۇڭ دەپ جاۋاب بەردى. تۇغۇت ۋاقتى

[15] ئىبىن ساد، ئەت-تاباكات، 103~100، I.

يېقىنلىششى بىلەن ئۇ كىشى تەكرار كەلدى ۋە ئۇنىڭغا دېدىكى: ئەي ئامىنە! بالا تۇغۇلۇشى بىلەن سەن ئۇ ئەۋلادىڭغا مۇھەممەت دەپ ئىسىم قويغىن، باشقا بىر رىۋايەتتە بولسا، ئەي ئامىنە! بالا تۇغۇلۇشى بىلەن سەن ئۇنىڭغا ئەخمەت دەپ قويغىن، دەپ رىۋايەت قىلىنغان ئىدى» بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئامىنە ئانىمىز تۇغۇت ۋاقتىنى: «تۇغۇت قىستىغان ئۇ ۋاقىتتا، ھەيۋەتلىك بىر ئاۋاز تۇيدۇم، قورقۇشقا باشلىدىم، ئۇنىڭدىن كېيىن ئاق رەڭلىك بىر قۇش كۆردۈم، ئۇ قۇش كېلىپ قاناتلىرى بىلەن مېنى يېنىك سىلىدى، بۇنىڭدىن كېيىن قورقۇ ۋە ئەندىشىدىن ئەسەر قالمىدى. ئۇ پەيتتە بەك ئۇسسىغان ئىدىم، خۇددى ئىسسىقلىقتىن ئوت ئالىدىغاندەك بولغان ئىدىم. يېنىمدا سۈتكە ئوخشاش ئاپئاق بىر قەدەھ شەربەت كۆردۈم. ئىچىشىم ئۈچۈن ماڭا بەردى، بۇ شەربەتنى ئىچتىم. ئۇ ھەسەلدەك تاتلىق ۋە سوغۇق ئىدى، ئۇسسۇزلۇقۇم قانغان ئىدى، ئارقىدىنلا كۈچلۈك بىر نۇر كۆردۈم، ئۆيۈم شۇنچىلىك نۇرلاندىكى، ئۇ نۇردىن باشقا نەرسە كۆرەلمىگەن ئىدىم. دەل شۇ چاغدا، ئەتراپىمنى قورشاپ، ماڭا خىزمەتچىلىك قىلۋاتقان نۇرغۇن قىزلارنى كۆردۈم، ئېگىز بويلۇق، كۆزلىرى قۇياشتەك چاقناپ تۇراتتى، بۇ قىزلار ئابدۇلمەناپ قەبىلىسىنىڭ قىزلىرىغا ئوخشايتتى، بۇلارنىڭ تۇيۇقسىز بۇ يەردە پەيدا بولغانلىقىغا ھەيرانلىق ئىچىدە قارايتتىم، ئۇلاردىن بىرى ماڭا: مەن فىرئەۋىننىڭ خانىمى ئاسىيە بولىمەن، يەنە بىرى بولسا، مەن مەريەم بىنتى ئىمران بولىمەن، قالغانلار بولسا، جەننەتتىكى ھۆرىيەلەر دېدى. يەنە شۇ ئەسنادا، ئاق رەڭلىك، ئۇزۇن، ئاسماندىن يەرگە قەدەر ئۇزارغان بىر ئىپەك رەخىت كۆردۈم، ئۇنىڭ بىلەن ئىنسانلارنىڭ كۆزلىرىنى قاپلاڭلار دېدى. ئۇ چاغدا بىر توپ قۇش پەيدا بولدى، تۇمشۇقلىرى زۇمرۇتتىن، قاناتلىرى ياقۇتتىن ئىدى. قورقىنىمدىن تەرلەشكە باشلىدىم، ئاققان تەر تامچىلىرىدىن ئىپار پۇرىقى كېلەتتى، ئۇ ئەھۋالدا ئىكەن، كۆزۈمدىن پەردىلەرنى ئالدى، پۈتۈن يەر-يۈزىنى شەرقتىن-غەربكىچە كۆردۈم، ئەتراپىمدا پەرىشتىلەر پەرۋانە ئىدى.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، تۇغۇلا-تۇغۇلماي، مۇبارەك بېشىنى سەجدەگە قويدى ۋە شاھادەت بارمىقىنى كۆتۈردى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئاسماندىن  ئۇنى سايىسىگە ئالغان بىر پارچە ئاق بۇلۇت پەيدا بولدى، ھەمدە بىر ئاۋازنى ئاڭلىدىم: ‹ئۇنى مەغرىبتىن-مەشرىققە قەدەر ھەر يەرنى ئايلاندۇرۇڭلار، شۇنداق بىر ئايلاندۇرۇڭلاركى، پۈتۈن ئالەم ئۇنى ئىسمى، جىسمى ۋە سۈپىتى بىلەن تونۇسۇن. ئۇنىڭ ئىسمىنىڭ ماھى (يوق قىلغۇچى) ئىكەنلىكىنى، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۇنىڭ بىلەن بارلىق شېرىك ئەسەرلەرنى يوق قىلغانلىقىنى بىلسۇن› دېدى. ئۇ بۇلۇت كۆزدىن غايىپ بولدى. مۇھەممەتنى (مۇھەممەت سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم)، بىر ئاق رەڭلىك يۇڭ رەخىت ئىچىدە يۆگەكلىك كۆردۈم. يەنە شۇ پەيتتە، يۈزلىرى قۇياشتەك پارلىغان ئۈچ كىشى كەلدى. بىرسىنىڭ قولىدا كۈمۈشتىن ياسالغان بىر چۆگۈن، بىرسىنىڭ قولىدا زۈمرۈتتەن ياسالغان بىر داس، بىرسىنىڭ قولىدا بىر يىپەك بار ئىدى. چۆگۈندىن خۇددى ئىپار تامچىلاتتى، مۇبارەك ئوغلۇمنى داسنىڭ ئىچىگە قويۇشتى، مۇبارەك بېشىنى ۋە پۇتلىرىنى يۇيۇپ يىپەك ئىچىگە ئورىدى، ئۇنىڭدىن كېيىن مۇبارەك بېشىغا خۇشپۇراقلار سۈردى، مۇبارەك كۆزلىرىگە سۈرمە سۈردى ۋە كۆزدىن غايىپ بولۇشتى» دەپ رىۋايەت قىلىنغان ئىدى

چۈشتىلەر كۆكتىن مەلەكلەر سەپ- سەپ،
كەبە كەبى قىلدىلار ئۆيۈمنى تاۋاپ.

كەلدى ھۆرلەر توپ توپ بولۇپ،
يۈزلىرى نۇرىدىن ئۆيۈم تولدى نۇر.

ھەم ھاۋادا راسلاندى بىر تۆشەك،
ئېتى سۈندۈس راسلىغان ئۇ مەلەك.

چۈنكى كۆرۈنگەچكە ماڭا بۇ ئىشلار ئايان،
ھەيرەت ئىچىدە قالغان ئىدىم مەن ھامان.

يېرىلىپ تام، چىقتى ناگاھان (تۇيۇقسىز)،
ئۈچ ھۆر-پەرى ماڭا بولدى ئايان.

بەزىلەرى دەيدۇ ئۇ ئۆچ دىلبەرنىڭ،
ئاسىيە ئىدى بىرى ئۇ ئاي يۈزلەرنىڭ.

بىرى مەريەم خاتۇن ئىدى ئاشكار،
بىرسى ھەم ھۆرىلەردىن بىر نىگار.

كەلدىلەر خۇشلۇق بىلەن ماڭا ئۈ ھۆرلەر،
بەردىلەر ماڭا سالام شۇ دەم ئۇلار.

ئەتراپىمغا كېلىشىپ ئولتۇردىلار،
مۇستاپادىن بىشارەت بېرىشتىلەر.

دېدىلەر ئوغلۇڭ كەبى ھېچبىر ئوغۇل،
ئەلمىساقتىن بۇ دۇنياغا كەلمىگەندۇر.

بۇ سېنىڭ ئوغلۇڭ كەبى ئېسىل بالا،
بىر ئانىغا بەرمىگەندۇر ئۇ ئاللاھ.

بۈيۈك نىئمەت تاپتىڭ ئەي دىلرابا سەن،
تۇغۇلىدۇ سەندىن ئۇ خۇلقى گۈزەل.

بارچە جاھان زەررىچىلىرى قىلىپ نىدا،
چاقىرىشىپ دېدىلەر كىم مەرھابا.

مەرھابا ئەي ئالى سۇلتان مەرھابا،
مەرھابا ئەي كانى ئېرپان مەرھابا.

مەرھابا ئەي فۇرقان سىرى مەرھابا،
مەرھابا ئەي دەرتكە دەرمان مەرھابا.

مەرھابا ئەي گۈزەل باغنىڭ بۇلبۇلى،
مەرھابا ئەي زۇلجالالنىڭ مەشۇقى.

مەرھابا ئەي خۇدانىڭ ئايۇ-قۇياشى،
مەرھابا ئەي خۇدانىڭ شانۇ-جۇلاسى.

مەرھابا ئەي ئاسى ئۈممەت پاناھى،
مەرھابا ئەي چارىسىزلەر پاناھى.

مەرھابا ئەي جانى باقىي مەرھابا،
مەرھابا ئەي شەۋكەتلىك ئاشىق مەرھابا.

مەرھابا ئەي كۆزلەرنىڭ نۇرى خەلىل،
مەرھابا ئەي سۇلتانىنىڭ مەھبۇبى جەلىل.

مەرھابا ئەي ئالەملەرنىڭ رەھمىتى،
مەرھابا سەنسەن گۇناھكارنىڭ داۋاسى.

مەرھابا ئەي ئىككى دۇنيا پادىشاھى،
سېنىڭ ئۈچۈن بولدى ئالەم-كائىنات.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام تۇغۇلغان ۋاقىتتا، ھەزرىتى ئامىنە ۋالىدەمىزنىڭ يېنىدا ئابدۇراخمان بىن ئاۋفىنىڭ ئاپىسى شىپا خانىم، ئوسمان بىن ئەبىلئاسىنىڭ ئاپىسى فاتما خانىم ۋە پەيغەمبىرىمىزنىڭ خالاسى (دادىسىنىڭ قىز قېرىنداشلىرىدىن بىرى) سەفىييە خانىم بار ئىدى. ئۇلارمۇ، ئۇ نۇرغا ۋە باشقا بولۇپ ئۆتكەن ئىشلارغا شاھىت بولغان ئىدى.

شىپا خانىم بايان قىلىپ مۇنداق دىگەن ئىدى: «مەن ئۇ كېچە ئامىنە خانىمنىڭ يېنىدا ياردەمچى بولۇپ قالغان ئىدىم. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلا-تۇغۇلماي دۇئا قىلىپ يېلىنغانلىقىنى ئاڭلىدىم. غايىپتىن «تەڭرى ساڭا مەرھەمەت قىلسۇن» دىگەن ئاۋاز ئاڭلاندى. ئۇنىڭدىن كېيىن بىر نۇر چىقتى ۋە ئۇ قەدەر نۇرلۇق ئىدىكى شەرقتىن-غەربكىچە ھەر يەر كۆرۈندى...».

بۇنىڭدىن باشقا يەنە نۇرغۇن ھادىسلەرگە شاھىت بولغان شىپا خانىم: «مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىكى بىلدۈرۈلگەن ئۇ كۈن، ئەڭ دەسلەپتە ئىمان كەلتۈرگەنلەر ئىچىدە مەنمۇ بار ئىدىم» دىگەن ئىدى.

سافىيە خانىم بايان قىلىپ مۇنداق دىگەن ئىدى: «مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام تۇغۇلغان ۋاقىتتا، پۈتۈن يەرنى بىر نۇر قاپلىدى، تۇغۇلا-تۇغۇلمايلا سەجدە قىلدى، مۇبارەك بېشىنى كۆتۈرۈپ ئوچۇق بىر تىل بىلەن: «ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھ يوقتۇر، ئەلۋەتتە مەن ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرى» دىدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى يۇيۇش ئۈچۈن تەمشەلگەن ۋاقتىمىزدا: «بىز ئۇنى يۇيۇپ ئەۋەتتۇق» دىگەن ئاۋاز كەلدى. بىز ئۇنى كىندىكى كېسىلگەن ۋە خەتمە قىلىنغان ھالەتتە كۆردۇق. تۇغۇلۇپلا سەجدە قىلدى. ئۇ ۋاقىتتا بوش ئاۋازدا بىر نەرسىلەرنى پىچىرلىدى. مەن قۇلىقىمنى ئۇنىڭ مۇبارەك ئاغزىغا يېقىن ئەكەلدىم ۋە ئۇنىڭ «ئۈممىتىم، ئۈممىتىم، دىگەنلىكىنى ئاڭلىدىم» دىگەن ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز تۇغۇلغان ۋاقىتتا، بۇۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپ، كەبىگە كېلىپ ئاللاھ تائاللاھقا دۇئا قىلىپ يالۋۇرىۋاتاتتى، بۇ ئەسنادا خوش-خەۋەر يېتىپ كەلدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلغان كۈنىدە بۇ قەدەر جىق ھادىسلەرنى كۆرگەن ئابدۇلمۇتەللىپ، بۇ خوش-خەۋەردىن سۆيۈنۈپ: «بۇ ئوغلۇمنىڭ شانۇ-شەرىپى، نامى-شەرىپى بەكمۇ ئۇلۇغ بولىدۇ» دىگەن ئىدى.[16]

شۇنداق بەيتۇللاغا قاراپ ئۇ رەسۇل،
يۈزىنى يەرگە سۈرۈپ سەجدە قىلدى ئۇ.

سەجدىدە بېشى، تىلى ھەمدە ئېيتار،
ھەم كۆرسىتىپ بارمىقىن تەۋھىد ئېيتار.

دەر كى ئەي مەۋلان يۈزۈم تۇتتۇم ساڭا،
يا ئىلاھى ئۈممەتىم بەرگىن ماڭا.

ھەققە باغلانغان قەلىب ۋە ھىممەتتىن،
دەر ئىدى كى ئۈممەتىم يا ئۈممەتىم.

ئابدۇلمۇتەللىپ، بۇ ئۇلۇغ خوشاللىقنى مۇبارەكلەش ئۈچۈن، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام يەتتە كۈنلۈك بولغاندا، مەككە خەلقىگە ئۈچ كۈن زىياپەت بەردى. يەنە تېخى شەھەرنىڭ ھەر مەھەللىسىگە بىردىن تۆگە سويۇپ، ئىنسان ۋە ھايۋانلارنىڭ پايدىلىنىشىغا بەردى. زىياپەت ئەسناسىدا، بۇۋاقىقا نىمە ئىسىم قويىدۇڭ دىگەنلەرگە: «مۇھەممەت (سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم)» قويىدۇم دىدى. نىمىشقا ئەجداتلىرىڭدىن بىرسىنىڭ ئىسمىنى قويمىدىڭ دىگەنلەرگە بولسا: «ئاللاھ تائالاھنىڭ ۋە ئىنسانلارنىڭ ئۇنىڭغا تەشەككۈر ئېيتىشى ۋە ئۇلۇغلىشىنى ئارزۇ قىلغانلىقىم ئۈچۈن» دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى. باشقا بىر رىۋايەتتە بولسا، مۇھەممەت ئىسمىنى بەرگەن، ئامىنە خانىم ئىكەنلىكى ھەققىدە بايان قىلىنغان.

[16]ئىبىن ساد، ئەت-تاباكات، 103~100،I.

ئەي جامالى كۈن يۈزى، پارلاق تولۇنئاي،
ئەي پۈتۈن ئاجزلارغا سەن مەدەتكار.

ئەي كۆكۈشىر دەردىنىڭ دەرمانىسەن،
ئەي يارىتىلغانلارنىڭ سۇلتانى سەن.

سەنسەن بارچە پەيغەمبەرلەر سۇلتانى،
سالىھلار ۋە ئەۋلىيالار كۆز نۇرى.

ئەي ئەلچىلىك تەختىنىڭ سەن مەردانى،
پەيغەمبەرلىك مۆھرىنىڭ سەن سەردارى.

چۈنكى نۇرۇڭ پارلاق ئەتتى ئالەمنى،
گۈل جامالىڭ گۈلشەن ئەتتى ئالەمنى.

غايىپ بولدى بىتئەت جاھالەت زۇلمىتى،
كامال تاپتى مەرىپەتنىڭ گۈل بېغى.

ئەي ھەبىبەللاھ بىزگە ياردەم قىل،
ئاخىرقى نەپەس دىدارىڭ بىلەن شات قىل.

## تۇغۇت ئاخشىمىدىكى ھادىسىلەر

رەسۇل ئەكرەم (سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم) ئەپەندىمىز، تۇغۇلۇشتىن بۇرۇن ۋە تۇغۇلغان ۋاقىتتا، ئۇنىڭ دۇنياغا كېلىشىگە ئالامەت بولغان بىر مۇنچە ھادىسىلەر مەيدانغا كەلگەن بولۇپ، ئۇ زامانلاردا دۇنيادىكى نۇرغۇن مەشھۇر ئىنسانلار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تۇغۇلۇشتىن بۇرۇنلا مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ھەققىدىكى ئالامەتلەرنى چۈشلىرىدە كۆرگەن ئىدى. ئۇلار چۈشلىرىنىڭ تەبىرلىرنى شۇ زاماندىكى مەشھۇر ئالىملارغا ۋە كاھىنلارغا (كەلگۈسىدىن خەۋەر بېرىدىغان ئىنسانلار) ئاچتۇرغاندا، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنياغا كېلىدىغانلىقىدىن بېشارەت بەرگەن ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ بوۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپ شۇنداق بايان قىلغان ئىدى: «بىر ۋاقىت تاتلىق ئۇيقۇغا غەرىق بولغان ئىدىم، ئاجايىپ بىر چۈش كۆرۈش بىلەن ئەندىكىپ ئويغىنىپ كەتتىم. دەرھال بىر كاھىن تېپىپ بۇ چۈشۈمنىڭ تەبىرىنى ئاڭلاپ باققۇم كەلدى. كاھىنىنىڭ قېشىغا بارا-بارمايلا، كاھىن يۈزۈمگە قاراپلا: «ئەي قۇرەيشىنىڭ رەئىسى! ساڭا نىمە بولدى، چىرايىڭدىن باشقىچە بىر ئالامەت كۆرۈنىۋاتىدۇ، سېنى بۇ ھالغا كەلتۈرگەن قانداق مۇھىم بىر ھادىسە ئۇ؟» دىدى. شۇنداق، تېخى ھېچكىمگە دىيىشكە ئۈلگۈرمىگەن دەھشەتلىك بىر چۈش كۆردۈم دىگەندىن كېيىن ئۇنىڭ يېنىدا ئولتۇرۇپ كۆرگەن چۈشۈمنى سۆزلەشكە باشلىدىم.

بۇ ئاخشام چۈشۈمدە ئاجايىپ يوغان بىر دەرەخ كۆردۈم، ئۇ دەرەخ شۇنداق ئېگىز ئىدىكى ئۇچى ئاسمانغا تاقاشقان، يان شاخلىرى شەرىق ۋە غەربىكە يېيىلغان بولۇپ، ئۇ دەرەختىن شۇنداق بىر نۇر چىقىدىكى، ھەتتا قۇياشمۇ ئۇ نۇرنىڭ ئالدىدا ئاجىزلىق قىلاتتى، بىردەم كۆرۈنسە بىردەم كۆزدىن غايىپ بولاتتى، ئىنسانلار ئۇ نۇرنى كۆزىتىپ تۇراتتى، ئۇ دەرەخنىڭ نۇرى داۋاملىق ئارتىپ تۇراتتى.

قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ بەزى ئىنسانلىرى ئۇ دەرەخنىڭ شاخلىرىنى ھەۋەس بىلەن تۇتۇشاتتى، بەزى ئىنسانلىرى بولسا، ئۇ دەرەخنى كېسىش ئۈچۈن ھەپىلىشۋاتاتتى، بىر ياش يىگىت ئۇلارنى دەرەخنى كېسىشتىن توساۋاتاتتى، ئۇ قەدەر نۇرلۇق بىر يۈزى بار ئىدىكى، مەن ھازىرغىچە ئۇنىداق گۈزەل بىر چىراي كۆرمىگەن ئىدىم. يەنە تېخى بەدىنىدىن خۇش پۇراقلار چېچىپ تۇراتتى، دەرەخنىڭ بىر تال شېخىنى تۇتۇش ئۈچۈن قولۇمنى ئۇزاتتىم، ئەمما شاخنى تۇتالمىدىم» دەپ چۈشۈمنى ئۇنىڭغا دېيىشىم بىلەن، كاھىنىنىڭ چىرايى ئۆزگىرىپ ساغاردى ۋە سېنىڭ ئۇ دەرەختىن نېسىۋىڭ يوقتۇر دىدى. مەن ئۇنىڭدىن، ئۇنداقتا كىمنىڭ نېسىۋى بار دەپ سورىدىم. كاھىن، ئۇ دەرەخنى تۇتقانلارنىڭ دەپ جاۋاب بەردى ۋە سۆزىنى داۋام قىلىپ، سېنىڭ ئەۋلادىڭدىن بىر پەيغەمبەر كېلىدىكەن. ئۇ پۈتۈن يەرگە ساھىب بولىدىكەن، ئىنسانلار ئۇنىڭ دىنىغا كىرىدىكەن دەپ جاۋاب بەردى. ئۇنىڭدىن كېيىن يېيىنىمدا ئولتۇرغان ئوغلۇم ئەبۇتالىپقا قاراپ، ئۇ بەلكىم ئۇنىڭ تاغىسى بولىدۇ دىدى. ئەبۇتالىپ، بۇ ھادىسىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە پەيغەمبەرلىكى بىلدۈرۈلگەن ۋاقىتتا سۆزلەپ بەرگەن بولۇپ، ئۇ دەرەخ دەل ئەبۇلقاسىم، ئەل ئەمىن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدۇر دىگەن ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلگەن ئۇ كېچە، بىر يولتۇز تۇغۇلدى، بۇ ئالامەتنى كۆرگەن يەھۇدى ئالىملىرى، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلغانلىقىدىن خەۋەردار بولغان ئىدى. ئاسخابى كېرەملەردىن ھاسان بىن سابىت شۇنداق بايان قىلغان ئىدى: «مېنىڭ سەككىز ياش ۋاقتىم ئىدى، بىر كۈنى تاڭ سەھەردە يەھۇدىلاردىن بىرى، ئەي يەھۇدىلار! دەپ ۋارقىراپ يۈگرەيتتى، يەھۇدىلار بۇ پاتپاراقچىلىقتىن ھەيران ھالدا، ئۇنىڭ يېنىغا توپلاشتى ۋە ئۇنىڭدىن بۇنداق ئەنسىزلىكتە قېلىشىڭدا نىمە سەۋەپ بار! دەپ سورىدى. ئۇ يەھۇدى ئۇلارغا، خەۋىرىڭلار بولسۇن بۇ كېچە ئەخمەتنىڭ يولتۇزى تۇغۇلدى. ئەخمەت بۇ كېچە دۇنياغا كەلدى» دەپ جاۋاب بەردى.

رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز تۇغۇلغان كۈنى كېچىسى، كەبىدىكى پۈتۈن بۇتلار يەرگە دۈم چۈشتى. ئۈرۋەتۇبنۇ زۈۋەير شۇنداق رىۋايەت قىلغان ئىدى: «قۇرەيشلەردىن بىر جامائەتنىڭ بىر بۇتى بار بولۇپ، ئۇلار يىلدا بىر قېتىم بۇ بۇتنى تاۋاپ قىلاتتى ۋە تۆگە سويۇپ شاراپ ئىچەتتى. تاۋاپ قىلىش كۈنلىرىنىڭ بىرىدە بۇتنىڭ يېنىغا كېلىشتى ۋە بۇتنىڭ يەرگە دۈم چۈشكەنلىكىنى كۆرۈپ، ئۇنى يۆلەپ تۇرغۇزۇشتى، ھالبۇكى ئۇ يەنە يىقىلىپ چۈشتى، ئۇلار ئۇدا ئۈچ قېتىم يۆلەپ تۇرغۇزدى. بۇت يەنە يەرگە دۈم چۈشتى. ئۇلار ئاخىرىدا بۇتنىڭ ئەتراپىدىن يۆلەكلەرنى قويدى. دەل بۇ ئەسنادا، ئۇلار شۇنداق بىر ئاۋاز ئاڭلىدى: بۈگۈن بىرى تۇغۇلدى، يەر يۈزىدە ھەممە يەر ھەركەتكە كەلدى، يەر يۈزىدە قانچىلىك بۇت بولسا ھەممىسى يىقىلدى، پادىشاھلارنىڭ قورقۇدىن يۈرەكلىرى تىتىردى!». بۇ ھادىسە دەل مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلغان كېچىسىگە توغرا كەلگەن ئىدى.

مەداين شەھىرىدىكى ئىران پادىشاھىنىڭ ئون تۆت مۇنارىسى يىقىلىپ چۈشتى. ئۇ كېچە بۇ شاۋقۇن ۋە دەھشەتتىن چۆچۈپ ئويغانغان ئىران شاھى ۋە خەلقى، ئۆز ئىچىلىرىدىن چىققان ئالىملىرىنىڭ كۆرگەن يامان چۈشلىرىگە تەبىر بەرگىنىدە، بۇ چۈشلىرىنىڭ چوڭ بىر ئىشقا ئالامەت ئىكەنلىكىدىن خەۋەر تېپىشتى.

يەنە ئۇ كېچىسى، مەجۇسى (ئاتەشكە چوقۇنغانلار) لارنىڭ بىر يىلدىن بۇيان يېنىپ تۇرغان يوغان ئوچاقلىرى، تۇيۇقسىزلا ئۆچۈپ قالدى. ئۇلار بۇ ئاتەشلەرنىڭ ئۆچۈپ قالغان يىل ۋە ئاي كۈنلەرنى خاتىرلەپ قويدى. بۇ كۈن ئىران شاھىنىڭ ئوردىسىدىكى مۇنارىلىرى ئۆرۈلۈپ چۈشكەن كۈنگە توغرا كەلدى. ئۇ زامانلاردا مۇقەددەس بىلىنگەن ساۋە كۆلىمۇ بىر كېچىدە سۈيى تارتىلىپ بىر تامچە سۇ قالمىغان ئىدى.

شام تەرەپتە بولسا، بىر يىلدىن بۇيان سۇ ئاقمىغان، قۇرۇپ قاغشال بولغان سەماۋە دەرياسى ۋادىسى ئۇ كېچە لىپمۇ-لىق بولۇپ ئېقىشقا باشلىغان ئىدى.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام تۇغۇلغان ئۇ كېچىدىن باشلاپ، شەيتان ۋە جىنلار، قۇرەيش قەبىلىسىدىكى كاھىنلەرغا، ھادىسىلەردىن خەۋەر بەرمەس بولدى. كاھىنلىق، ئارتۇق ئۇ كۈندىن ئىتىبارەن مازارىغا كۆمۈلگەن بولدى.

ھەببىى ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ تۇغۇلغان كېچىسى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن، شۇ ۋاقىتقىچە ھېچ بولۇپ باقمىغان بۇ ھادىسىلەردىن باشقا، نۇرغۇن ھادىسىلەر مەيدانغا كەلدى. پۈتۈن بۇ ھادىسىلەر مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلۇشىغا ئىشارەت ئىدى.[17]

---

[17] ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، 211-212، III.

# مەۋلىت كېچىسى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ (سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم) تۇغۇلغان كۈنى كېچىسى، مەۋلىت كېچىسى دەپ ئاتىلىدۇ. مەۋلىت تۇغۇلۇش ۋاقتى دىمەكتۇر. بۇ كېچە قەدىر كېچىسىدىن قالسىلا ئەڭ قىممەتلىك كېچىدۇر. بۇ كېچىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تۇغۇلغانلىقى ئۈچۈن سۆيۈنگەنلەرنىڭ گۇناھلىرى ئەپۇ قىلىنىدۇ. بۇ كېچىدە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تۇغۇلۇش ئەسناسىدا مەيدانغا كەلگەن مۆجىزىلەرنى ئوقۇماق، ئاڭلىماق، ئۆگەنمەك ھەقىقەتەن چوڭ بىر ساۋاپتۇر. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزمۇ بۇلارنى ئۆز ئاغزى بىلەن سۆزلىگەن ئىدى.

ئاسخابى كېرەملەرمۇ بۇ كېچىدە بىر يەرگە جەم بولۇشاتتى، ئۇ كېچىنى خاتىرلەيتتى ۋە ئۇ مۆجىزىلەرنى ئوقۇيتتى ۋە باشقىلارغا سۆزلەپ بېرەتتى. دۇنيانىڭ تۆت تەرىپىدىكى مۇسۇلمانلار، ھەر يىلى بۇ كېچىنى مەۋلىت كاندىلى (شام) قىلىپ مۇبارەكلەپ كەلمەكتە. ھەر يەردە مەۋلىت قەسىدىلىرىنى ئوقۇپ، كائىناتنىڭ سۇلتانى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى ياد ئەتمەكتە. ھەر پەيغەمبەرنىڭ ئۈممىتى، ئۆز پەيغەمبىرىنىڭ تۇغۇلغان كۈننى بايرام كۈنى قىلىپ بىكىتكەن بولۇپ، بۇ كۈننى مۇسۇلمانلارمۇ ئۆزلىرىنىڭ بايرىمى قىلىپ تاللىغان بولۇپ، بۇ كۈن خوشاللىق ۋە سۆيگۈ كۈنىدۇر.

# سۈت ئانىسغا بېرىلىشى

ئامىنە ۋالىدەمىز، نۇرلۇق ئوغلىنى قۇچىقىغا ئالغان ۋاقتىدا، يولدىشى ئابدۇللاھنىڭ ۋاپات قايغۇسىنى ئۇنتۇغاندەك بولغان ئىدى. توققۇز كۈن ئەمدۈرگەندىن كېيىن، ئەبۇلەھەبنىڭ چارىيەسى (دۈشمەن قەبىلىلەردىن ئەسىرگە چۈشكەن ئايالار) بولغان سۈۋەيبە خانىم بىر قانچە كۈن سۈت ئانىسى بولدى. سۈۋەيبە خانىم، بۇرۇن ھەزرەتى ھامزىنى، كېيىن ئەبۇ سەلەمەيىنىمۇ ئىمدۈرگەن ئىدى. ھاپىز (قۇرئاننى يادقا ئالغان كىشلەر) ئىبنى جەزىر شۇنداق بايان قىلىپ: «ئەبۇلەھەب چۈشۈمدە كۆرۈلۈپ، قانداق ئەھۋالدا تۇرىۋاتقانلىقنى سورىغان چېغىمدا، قەبىر ئازابى تارتىۋاتىمەن، پەقەت ھەر يىلى رەبىئۇل ئەۋۋەل ئېيىنىڭ ئون ئىكىنچى كۈنى كېچىلىرى، ئازابىم بىر ئاز يىنىكلەيدۇ، ئىككى بارمىقىمنىڭ ئارىسىدىن چىققان شېرىن سۇنى ئىمىپ، بىر ئاز كۆڭلۈم راھەتلەيدۇ، بۇ كېچە رەسۇلۇللاھ دۇنياغا كېلىشى بىلەن، سۈۋەيبە ئىسىمدىكى چارىيەم، بۇ خوش-خەۋەرنى ماڭا يەتكۈزگەن ئىدى. مەن بۇ خوش-خەۋەر سەۋەبىدىن ئۇنى ھۆر قىلغان ئىدىم. شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇنىڭغا مۇھەممەتكە سۈت ئانىسى بولۇشنى بۇيرىغان ئىدىم. بۇ ئىشىم تۈپەيلى بۇ كېچىسى ئازابىم بىر ئاز يېنىكلەيدۇ دىدى».

ئۇ زامانلاردا بۇۋاقلارغا بىر سۈت ئانىسى تېپىش مەككە خەلقىنىڭ بىر ئادىتى ئىدى. ھاۋاسى ياخشى، سۈيى تاتلىق، يېقىن ئەتراپتىكى يايلاقلارغا ئەۋەتىلگەن بۇۋاقلار، بىر مەزگىل ئۇ يەرلەردە سۈت ئانىلىرى بىلەن بىرلىكتە قالاتتى. بۇنىڭ سەۋەبى بولسا، مەككىنىڭ ئىسسىق ھاۋاسى ئىدى. ھەر يىلى بۇ مەقسەتتە مەككىگە نۇرغۇن ئايالار كېلەتتى. بۇلار ئەمدۈرۈش ئۈچۈن، ھەر بىرى بىرەر تالدىن بۇۋاق ئېلىپ يۇرتلىرىغا قايتاتتى. بۇۋاقلارنى چوڭ قىلىپ ئائىلىسگە تاپشۇرغان ۋاقىتتا، نۇرغۇن پۇل-پىچەك ۋە ھەدىيەلەرگە ئېرىشەتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تۇغۇلغان يىلىمۇ، يايلاقلاردا ياشايدىغان بەنى ساد قەبىلىسىدىنمۇ نۇرغۇن ئايالار سۈت ئانىسى بولۇش ئۈچۈن مەككىگە كەلدى. ھەر بىرى ئەمدۈرۈش ئۈچۈن بىرەر تاندىن بۇۋاق ئالغان ئىدى. بەنى ساد قەبىلىسى، مەككە ئەتراپىدىكى قەبىلىلەر ئارىسىدا، شان-شەرەپتە، مەرتلىك ۋە كەمتەرلىكتە، قولى ئوچۇق ۋە ئەرەپچىنى گۈزەل تەلەپپۇز قىلىشتا بەكمۇ مەشھۇر ئىدى. قۇرەيش قەبىلىسدىكى ئاقسۆڭەكلەر، بالىلىرنى ئەڭ كۆپ بۇ قەبىلىگە بېرىشنى خالاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تۇغۇلۇشتىن بۇرۇن، بەنى ساد قەبىلىسدە قۇرغاقچىلىق ۋە ئاچارچىلىق ھۆكۈم سۈرگەن ئىدى. بۇ قەبىلىنىڭ ئايالىرىدىن ھەلىمە خانىم شۇنداق بايان قىلغان ئىدى: «مەن ئۇ قۇرغاقچىلىق يىلى، قىرلاردا ئوت-چۆپلەرنى ئىزدەپ تاپاتتىم ۋە بۇ ئوت-چۆپلەرنى تاپالىغانلىقىم ئۈچۈن ئاللاھقا تەشەككۈر ئېيتاتتىم. ھەتتا بەزى ۋاقىتلاردا، ئاغزىمغا ئۈچ كۈن بىر نەرسە سالمىغان كۈنلەرمۇ بولاتتى، مۇشۇنداق بىر قىيىنچىلىق كۈنلەردە مەن يەنە بىر باللىق بولدۇم، بىر تەرەپتىن ئاچلىق يەنە بىر تەرەپتىن تۇغۇتلۇق بولغانلىقىم ئۈچۈن زور قىيىنچىلىقلاردا قالدىم. بەزىدە ئاچلىقتىن ئاسمان بىلەن يەرنى پەرق ئېتەلمىگۈدەك ھالغا قالغان ۋاقىتلىرىممۇ بولدى. بىر كۈنى كېچىسى سەھەرادا ئۇيغۇغا غەرىق بوپتىمەن، چۈشۈمدە بىر كىشى مېنى سۈتتىنمۇ ئاق بولغان بىر سۇنىڭ ئىچىگە ئۇزاتتى ۋە: بۇ سۇدىن ئىچ، دىدى. سۇدىن قانغۇچە ئىچتىم. ھەسەلدىنمۇ تاتلىق ئىدى. ئۇ كىشى: سۈتلۈك جىق بولسۇن ئەي ھەلىمە! مېنى تونىدىڭمۇ؟ دەپ سورىدى. تونىمايدىغانلىقىمنى دېيىشىم بىلەن: مەن سېنىڭ قىيىنچىلىقتا قالغان ۋاقىتلىرىڭدا قىلغان شۈكۈرلىرىڭ، ئەي ھەلىمە!

مەككىگە بارغىن، ئۇ يەردە ساڭا بىر نۇر دوست بولىدۇ. بەرىكەت ئىچىدە قالىسەن، بۇ چۈشۈڭنى ھېچكىمگە سۆزلىمە! دىدى. ئويغانغان ۋاقتىمدا، كۆكسىلىرىم خۇددى سۈت بىلەن تولغاندەك، قىيىنچىلىق ۋە ئاچارچىلىقنىڭمۇ مەندىن ئۇزاق بولغانلىقىنى ھىس قىلدىم».

ئاچارچىلىق سەۋەبىدىن ھەقلىق سۈت ئانىسى بولۇپ، قىينچىلىقلاردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ھەر يىلىغا قارىغاندا تېخىمۇ كۆپ ئايالLAR مەككىگە كەلگەن ئىدى. ھەممىسى دىگۈدەك باي ئائىلەلەرنىڭ بۇۋاقلىرىنى ئېلىشنىڭ كويىدا ئىدى. ئالدىراشچىلىق ئىچىدە كەلگەن ئاياللار بىرەر تالدىن بۇۋاق تاللاپ ئېلىشقان ئىدى. پەقەت پەيغەمبەر ئەپەندىمىز يىتىم بولغانلىقى ئۈچۈن جىق پۇل ئالالماسلىقىدىن ئەنسىرەپ، ئۇنىڭغا ئانچە كۆڭلى چۈشمىگەن ئىدى. بۇ ئاياللارنىڭ ئىچىدە، پاكىزلىقى، ئىپپەتلىكلىكى، مىجەز-خۇلقىنىڭ يۇمشاقلىقى، ھاياسى ۋە گۈزەل ئەخلاقى بىلەن تونۇلغان ھەلىمە خانىممۇ بار ئىدى. مىنگەن ئېشىگى ئورۇق بولغىنى ئۈچۈن مەككىگە كېلىشتە كەچ قالغان ئىدى. ئەمما بۇ كېچىكىش ئۇلارغا، ئىزدىگەنلىردىن تېخىمۇ خەيرلىك بىرسىنى تېپىشىغا سەۋەپ بولغان ئىدى. يولدىشى بىلەن پۈتۈن مەككىنى ئايلىنىپ، باي ئائىلەلەرنىڭ بۇۋاقلىرىنىڭ پۈتۈنلەي ئېلىنىپ بولغانلىقىنى كۆرۈشتى. لېكىن ئۇلار قۇرۇق قول قايتىشقا كۆڭلى ئۇنىمايتتى. بىردىنبىر ئارزۇسى بولسا، بىر بۇۋاق بىلەن ئۆيلىرىگە قايتىش ئىدى. ئەڭ ئاخىرى، قارىماققا ھۆرمەتكە سازاۋەرلىكى چىقىپ تۇرغان، چىرايىدىن تولىمۇ يىقىملىق تۇيغۇ ئەكىس ئەتكەن بىر زات بىلەن ئۇچراشتى. بۇ كىشى مەككىنىڭ رەئىسى ئابدۇلمۇتەللىپ ئىدى. ئۇلارنىڭ ئارزۇلىرىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، نەۋرىسىنى ئېلىشنى ۋە بۇ سەۋەپتىن باشلىرىغا دۆلەت قۇشى قونىدىغانلىقىنى سۆزلىدى. ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ يېقىملىق سۆزلىرى ۋە ئۇنىڭ قىزغىنلىقى ئۇلارنى ئۆزىگە جەلىپ قىلغان ئىدى. ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ تەكلىپىنى دەرھال قوبۇل قىلدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ياشانغان مويسىپىت بۇۋاي ھەلىمە خانىمنى، ھەزرىتى ئامىنە ۋالىدەمىزنىڭ ئۆيىگە ئېلىپ ماڭدى. ھەلىمە خانىم شۇنداق بايان قىلغان ئىدى: «بۇۋاقنىڭ يېنىغا كېلىشىم بىلەن، يۆگەككە ئورالغان، يېشىل يىپەكتىن توقۇلغان بىر ياغلىقنىڭ ئۈستىدە تولىمۇ تاتلىق ئۇخلاۋاتاتتى، ئەتراپىى ئىپار پۇراپ تۇراتتى، ھەيرانلىق ئىچىدە قېلىپ ئۇنىڭغا شۇنداق بىر مەپتۇن بولدۇمكى، ھەتتا ئۇنى ئويغىتىشقا كۆڭلۈم بارمايتتى، قولۇمنى ئۇنىڭ كۆكسىگە قويۇشۇم بىلەن كۆزىنى ئاچتى ۋە ماڭا تەبەسسۇم بىلەن قارىدى. مەن ئۇنىڭ تاتلىق تەبەسسۇمىدىن ئۆزەمنى يوقۇتۇپلا قويغان ئىدىم. ئۇنىڭدىن كېيىن، بۇنداق گۈزەل ۋە مۇبارەك بۇۋاقنى ئاپىسىنىڭ ماڭا بەرمەيدىغانلىقىنى ھېس قىلدىم ۋە بۇۋاقنىڭ يۈزىنى ئۇ يىپەك ياغلىقى بىلەن يېپىپ دەرھال قۇچۇقۇمغا ئالدىم. ئوڭ تەرەپتىكى كۆكسىمنى ئۇنىڭغا بەردىم. ئۇ ئىمىشكە باشلىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ ماڭا بۇرۇلۇپ:‹ساڭا شۇنداق بىر خوش-خەۋەر دەيكى، خانىملار ئىچىدە ھېچكىم سېنىڭدەك بىر نىممەتكە ئېرىشەلمىدى›[18]دىدى.

ئامىنە خانىممۇ سۆيۈملۈك ئوغلىنى ماڭا بەرگەندىن كېيىن،ئەي ھەلىمە! ئۈچ كۈن بۇرۇن چۈشۈمدە بىرى ماڭا:‹سېنىڭ ئوغلۇڭغا سۈت بېرىدىغان خانىم، بەنى ساد قەبىلىسىدىن ئەبۇ زۇئەيبە جەمەتىدىن بىرى› دىدى. مەن ئامىنە خانىمنىڭ سۆزىگە جاۋابەن، مەن بەنى ساد قەبىلىسىدىن، دادامنىڭ جەمەتى ئەبۇ زۇئەيبەدىر دەپ جاۋاب بەردىم». ھەلىمە خانىم يەنە شۇنداق بايان قىلغان ئىدى:«ئامىنە خانىم ماڭا يەنە نۇرغۇن ۋەقەلەرنى سۆزلەپ بېرىش بىلەن بىرگە ۋەسىيەتتە بولۇندى، مەنمۇ مەككىگە كېلىشتىن بۇرۇن كۆرگەن چۈشۈمنى ۋە مەككىگە كېلىش يولىدا ئوڭ ۋە سول تەرەپلىرىمدىن:‹ساڭا خوش-خەۋەر ئەي ھەلىمە! ئۇ كۆزلەرنى قاماشتۇرغان، ئالەملەرنى يورۇتقان ئۇ نۇرنى ئىمدۇرۇش ساڭا نېسىپ بولىدۇ› دىگەن ئاۋازلارنىڭ كەلگەنلىكىنى ئۇنىڭغا سۆزلەپ بەردىم».

ھەلىمە خانىم :«مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى ئېلىپ ئامىنە خانىمنىڭ ئۆيىدىن ئايرىلىپ يولدىشىمنىڭ قېشىغا كەلدىم. ئۇمۇ قۇچىقىمدىكى بۇۋاقنىڭ يۈزىگە قاراپ ئۆزىنى يوقىتىپ قويىدى. يولدىشىم ئۇنى يېنىمىزغا ئالار-ئالمايلا كۆرگەن بەرىكەتلىرىمىزنى كۆرشى بىلەن ماڭا: ھازىرغىچە مەن بۇنداق بىر گۈزەل يۈز كۆرمىدىم، ئەي ھەلىمە! سەن شۇنى بىلكى، سەن تولىمۇ قەدىرلىك ۋە مۇبارەك بىر بۇۋاق تاللاپسەن! دىدى. مەنمۇ ئۇنىڭغا بىنائەن: قەسەم ئىچەيكى مەنمۇ شۇنداق تىلەكتە بولغان ئىدىم. ئارزۇيۇمغا يەتتىم، دىدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى. ھەلىمە خانىم، يولدىشى بىلەن بىرلىكتە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى ئېلىپ مەككىدىن يولغا چىققان ئۇ ۋاقىتتىن باشلاپ، ئۇلارنىڭ بەرىكەتلىك كۈنلىرى باشلاندى. ئورۇق ۋە كۈچسىزلىكتىن يۈگرەلمىگەن ئېشىگى بولسا، تۇلپارلاردەك يۈگرەشكە باشلىغان ئىدى. بىللە يولغا چىققان ۋاقىتتا، بىللە كەلگەنلەر ئۇلاردىن بۇرۇن قايىتقان بولۇپ، خېلىلا ئۇزاقلاپ كەتكەن بولسىمۇ، ئۇلار تۇپلۇمغا يېتىشىپ ھەتتا ئۇلاردىن ئۆتۈپ كەتتى. بەنى ساد قەبىلىسىگە بارغاندىن كېيىن، بەرىكەت ۋە مەمۇرچىلىققا كۆمۈلۈشكە باشلىدى. سۈت بەرمىگەن، سۈتى ئاز بولغان ھايۋانلارنىڭ ئەمچەكلىرى سۈت بىلەن تولۇپ تاشقان ئىدى. بۇنى كۆرگەن خولۇم-خوشنىلار، ھەيرانۇ-ھەۋەستە قېلىپ، بۇنىڭ سەۋەبىنىڭ ئۇلار ئەمدۈرگەن بۇۋاقنىڭ خاسىيىتىدىن بولغانلىقىنى بىلىپ يەتتى.

[18]سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، 145~1، s:144، كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل-لەدۇننىيە، s:37.

قۇرغاقچىلىق سەۋەبىدىن قىيىن ئەھۋالدا قالغانلار، بىر قېتىم يامغۇر دۇئاسى قىلىش ئۈچۈن توپلاندى. ئۇلار مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى يانلىرىغا ئالغان ئىدى ۋە ئۇنى كۆتۈرۈپ تۇرۇپ يامغۇر دۇئاسى قىلدى. نەتىجىدە يامغۇر شاقىراپ يېغىشقا باشلىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سۈت ئانىسى-ھەلىمە خانىمنىڭ، ئوڭ كۆكسىنى ئىمەتتى. سول كۆكسىنى ھېچ ئىممەيتتى. ئۇنى سۈت قېرىندىشىغا ئايرىپ قوياتتى. ئىككى ئايلىق بولغاندا ئۆمىلەپ مېڭىشقا، ئۈچ ئايلىق بولغاندا تەمتىلەپ تۇرۇشقا، تۆت ئايلىق بولغاندا بولسا، تامنى تۇتۇپ بويلاپ مېڭىشقا، بەش ئايلىق بولغاندا بولسا، مېڭىشقا، ئالتە ئايلىق بولغاندا بولسا، تېز-تېز مېڭىشقا، يەتتە ئايلىقىدا، ھەر-تەرەپنى ئايلىنىپ يۈگرەيدىغان بولدى. سەككىز ئايغا توشقاندا دۇدۇقلاپ گەپ قىلىدىغان، توققۇز ئايلىق بولغاندا بولسا، رەسمى گەپ قىلالايدىغان بولدى. ئون ئايلىق بولغاندا بولسا، ئوقيا ئاتالايدىغان بولدى. ھەلىمە خانىم: «ئەڭ دەسلەپتە گەپ قىلىشقا باشلىغان ۋاقتىدا:‹ئاللاھتىن باشقا بىر ئۇلۇغ ئىلاھ يوقتۇر، شۈكۈر ۋە ھەمدۇ-سانالار ئالەملەرنىڭ رەببىگە بولسۇن›دىدى. شۇ كۈندىن ئېتىبارەن، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمىنى دىمەستىن، ھېچ قانداق بىر نەرسىگە قولىنى ئۇزاتمىدى. سول قولى بىلەن نەرسە-كېرەكلەرنى تۇتماتتى. مېڭىشقا باشلىغان ۋاقتىتىن باشلاپ، ئويۇن ئويناۋاتقان كىچىك دوستلىرىدىن ئۆزىنى تارتاتتى ۋە ئۇلارغا:‹بىز بۇلار ئۈچۈن يارالمىدۇق›دەيتتى. ھەر كۈنى قۇياش نۇرىدەك بىر نۇر ئۇنى ئىچىگە ئالاتتى ۋە يەنە ئايرىلاتتى. ئاي بىلەن سۆزلىشەتتى، ئايغا ئىشارەت قىلىشى بىلەن ئاي ھەرىكەت قىلاتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەلىمە خانىم: «مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئىككى يېشىغا كىرگەندە، ئۇنى سۈتتىن ئايرىدىم. ئۇنى ئاپىسىغا قايتۇرۇپ بېرىش ئۈچۈن، يولدىشىم بىلەن مەككىگە يولغان چىقتۇق. بىز ئۇنىڭغا شۇنداق كۆنگەن ئىدۇق، ئۇنىڭ بەرىكەتلىرى ئىچىگە غەرىق بولغان ئىدۇق. ئۇنىڭدىن ھېچ ئايرىلغىمىز ۋە ئۇنىڭ مۇبارەك يۈزىنى يەنە بىر قېتىم كۆرەلمەي قالارمىزمۇ دەپ، پەرىشان بولاتتۇق. ئۇنىڭ يۈتۈن ئەھۋالنى ئانىسىغا سۆزلەپ بەردىم. ئامىنە خانىم: مېنىڭ ئوغلۇمنىڭ بەك تەلىي بار، دىدى. مەنمۇ: راسىت دەيسىز، مەن ئۇنىڭدىن مۇبارەك بىر ئىنسان كۆرمىدىم، دىدىم. ئۇنىڭدىن كېيىن، ئامىنە خانىمغا بىر پاتمان باھانىلەر كۆرسىتىپ، ئۇنىڭ يېنىمىزدا يەنە بىر مەزگىل قېلىشنى ئۆتۈندۇق. ئامىنە خانىم بىزنىڭ كۆڭلىمىزنى ئاياپ، تەلىپىمىزگە ماقۇل بولدى. ئاخىرى بىز ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە قەبىلىمىزگە قايتىپ كەلدۇق، ئۇنىڭ بەرىكىتى بىلەن، ھايۋانلىرىمىز، مال-مۈلكىمىز، شان-شەرىپىمىز ھەسسىلەپ ئاشتى. ھەددى-ھېسابسىز نىممەتلەر ئىچىدە قالدۇق» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[19]

## مۇبارەك كۆكسىنىڭ يېرىلىشى

ھەلىمە خانىم: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسى (سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم) بىر كۈنى: كۈندۈزلىرى قېرىنداشلىرىم نىمىشقا ئۆيدە يوق، ئۇلار قەيەرگە كەتتى؟ دەپ سورىشى بىلەن، مەن ئۇنىڭغا: قوي باققىلى كەتتى، پەقەت كۈن ئولتۇرغاندا قايتىپ كېلىدۇ، دىدىم. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ماڭا: مېنىمۇ ئۇلار بىلەن بىللە ئەۋەتىڭ، مەنمۇ ئۇلار بىلەن بىرلىكتە قوي باقىمەن، دىدى. نۇرغۇن باھانىلارنى ئويدۇرۇپ ئۇنى قايىل قىلىشقا تىرىشتىم. ئاخىرى ئۇنىڭ كۆڭلىنى خوش قىلىش ئۈچۈن، ئۇنىڭ تەلىپىگە قوشۇلدۇم. ئەتىسى ئەتىگەندە ئۇنىڭ مۇبارەك چاچلىرىنى تاراپ، كىيىملىرىنى كىيگۈزۈپ، سۈت قېرىنداشلىرى بىلەن بىرلىكتە يولغا سېلىپ قويدۇم. بىر قانچە كۈن بۇ تەرىقىدە داۋام قىلدى. بىر كۈنى سۈت قېرىندىشى شەيما ئوتلاقتىن كەلگەندە: كۆزۈمنىڭ نۇرى مۇھەممەت قېنى؟ دەپ سورىدىم. ئوغلۇم: سەھرادا، دەپ جاۋاب بەردى. مەن ئۇنىڭغا: جان-جىگىرىم-مۇھەممەت، بۇ ئىسسىققا قانداقمۇ چىدىسۇن! دەپ سورىشىم بىلەن، شەيما: ئەي! جېنىم ئاپا!، ئۇنىڭغا ھېچ قانداق ئىش بولمايدۇ، ھەر ۋاقىت بىر بۇلۇت ئۇنىڭ بېشىدا سايە تاشلاپلا تۇرىدۇ. شۇڭلاشقا، ھەر ۋاقىت ئۇنىڭغا ئىسسىق ئۆتۈپ كەتمەيدۇ، دىدى. مەن: ئىمىلەرنى دەۋاتقانسەن، بۇ دىگەنلىرىڭ ھەقىقەتەن راستمۇ؟ دىگىنىمدە، ئۇ قەسەم ئىچىپ راسىت ئىكەنلىكىنى سۆزلەپ بەرگىنىدە، يۈرىكىم جايىغا چۈشتى. بىر كۈنى، چىڭقى چۈش ۋاقتىدا، سۈت قېرىندىشى ئابدۇللاھ قېشىمغا ھاسىراپ-ھۆمۈدەپ يېتىپ كېلىپ: جېنىم ئانا! بولۇڭ چاققان! قۇرەيشلىك قېرىندىشىم مۇھەممەت بىلەن قوي بېقىۋاتقان ئىدۇق، تۇيۇقسىزلا يېشىل كىيىملەر كىيگەن ئۈچ ئادەم كەلدى، مۇھەممەت قېرىندىشىمىزنى يېنىمىزدىن ئېلىپ تاغ تەرەپكە ئېلىپ كەتتى. ئارقىدىنلا، ئۇنى ئوڭدىسىغا ياتقۇزۇپ، پىچاق بىلەن قارنىنى ياردى. قېرىندىشىم ساق قالدىمۇ، قالمىدىمۇ بىلمەيمەن، دىدى. بۇ گەپنى ئاڭلىشىم بىلەن بېشىم پېقىراپ، مىڭەمگە قان چۈشكەندەك بولدى ۋە دەرھال تاغ تەرەپكە يۈگەردۇق، ئۇنىڭ قېشىغا يېتىپ كېلىشىمىز بىلەن ئۇنى ساق-سالامەت كۆردۇق، ئۇنىڭ مۇبارەك پىشانىسىگە، يۈزلىرىگە

[19]ئىبنى ئىسھاق، ئەس-سىرە، s:25~28؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I، 158~167؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 108~115.

سۆيۈپ تۇرۇپ: ئەي! كۆزۈمنىڭ نۇرى، ئەي! ئالەملەرگە رەھمەت ئوغلۇم، بۇ نىمە ئىش ئەمدى، بېشىڭغا كەلگەنلەرنى سۆزلە، سېنى كىم ئاۋارە قىلدى؟ دەپ سورىدىم. ئۇ ماڭا: ئۆيدىن چىققاندا، ئىككى يېشىل كىيملىك كىشىنى كۆردۈم، بىرسىنىڭ قولىدا كۈمۈشتىن ياسالغان بىر سۇ قۇتىسى، بىرسىنىڭ قولىدا زۈمرۈتتىن ياسالغان داست ۋە قاردىنمۇ ئاق بولغان بىر نەرسە بار ئىدى. مېنى تاغنىڭ ئۈستىگە ئېلىپ چىقتى، يەنە بىرى مېنى ئوڭدامغا ياتقۇزدى. مەن قاراپ تۇرسام، كۆز ئالدىمدىلا مېنىڭ كۆكسىمدىن قورسىقىمغىچە يېچاق بىلەن ياردى. قورسىقىم ئاغرىپمۇ قويمىدى، ئۇلار قولىنى قورسىقىمنىڭ ئىچىگە تىقىپ، بىر نەرسە ئالدى. قولىدىكى ئۇ ئاق رەڭلىك نەرسە بىلەن سۈرتكەندىن كېيىن يەنە قورسىقىمنىڭ ئىچىگە سېلىپ قويدى. يەنە بىر كىشىگە: قوپ، ئورنىڭدىن تۇر، ئەمدى مەنمۇ ئىشىمنى باشلاي، دىدى. ئۇ ئىككىنچى كىشى، مېنىڭ يۈركىمنى چىقارتىپ ئوتتۇرىسىدىن ئىككى قىلدى ۋە ئىچىدىن بىر پارچە قارا رەڭلىك نەرسىنى ئېلىپ: سېنىڭ بەدىنىڭدىكى شەيتاننىڭ دەسمىسى بۇ ئىدى. ئۇنى چىقاردۇق، ئەي! ئاللاھ تائالاھنىڭ سۆيۈملۈك قۇلى، سېنى ۋەسۋەسىدىن، شەيتاننىڭ ھېلە-مىكرلىرىدىن ئامان قىلدۇق، دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، يۈرىكىمگە ئۆزلىرى ئېلىپ كەلگەن، نازۇك ۋە يۇمشاق نەرسىلەر بىلەن تولدۇرۇپ، نۇر بىلەن تامغا باستى، ئۇ تامغىنىڭ سوغۇقلىقىنى ھازىرمۇ بەدىنىمدە ھېس قىلىۋاتىمەن. ئۇلارنىڭ بىرى قولىنى قورسىقىمنىڭ يېرىلغان يەرىگە قويىشى بىلەن كېسىلگەن ئىز يوق بولدى. ئۇنىڭدىن كېيىن مېنى ئۈممىتىمدىن ئون كىشى بىلەن تارتتى، مېنى تارتىشقا كۈچى يەتمىدى، يەنە مىڭ كىشى بىلەن تارتتى، يەنە كۈچى يەتمىدى، شۇنىڭ بىلەن بىرسى يەنە بىرسىگە پىچىرلاپ: بولدى تارتمايلا قوي، ئۇنى پۈتۈن ئۈممىتى بىلەن تارتساڭمۇ ھېچ پايدىسى بولماس، يەنە كۈچ يەتمەس، دىدى. ئاخىرىدا ھەر ئىككىسى قولۇمغا ۋە يۈزۈمگە سۆيۈپ مېنى بۇ يەرگە قويۇپ كەتتى، دىدى. يېرىلغان يەر قورساق قىسمىدا سەل بىلىنىپ تۇراتتى»[20] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ بېشىدىن كەچۈرگەن ۋە «قۇرئان-كەرىمدىكى» ئىنشىراھ سۈرىسىنىڭ بىرىنچى ئايىتىدە بىلدۈرۈلگەن بۇ ھادىسە، «شاككى سادىر» يەنى كۆكسىنىڭ يېرىلىشى دەپ ئاتىلىدۇ.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكى بىلدۈرۈلگەندىن كېيىن، ئاسخابى كېرەملەردىن بەزىلىرى: «يا ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! ئۆزەڭ توغۇرلۇق بىزگە سۆزلەپ بەرسەڭ؟» دەپ سورىغاندا: «مەن، ئەجدادىم ئىبراھىمنىڭ دۇئاسى، قېرىندىشىم ئەيسانىڭ خوش-خەۋرى، ئانامنىڭ چۈشى، ئانام ماڭا ھامىلە بولغان ۋاقىتىدا، شام سارايلىرىنى يورۇتۇپ تۇرغان بىر نۇرنىڭ ئۆزىدىن چىققانلىقىنى كۆرگەن ئىدى...مەن ساد بىن بەكىر ئوغۇللىرىنىڭ يېنىدا سۈت قېرىنداشلىرى بولۇپ چوڭ بولدۇم» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

ھەلىمە خانىم ئۇنى تۆت ياشقا كىرگەندىن كېيىن، مەككىگە، ئانىسىنىڭ قېشىغا ئاپىرىپ بەردى. بۇۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپ، ھەلىمە خانىمغا، بۈيۈك ئىلتىپاتلار بىلەن ھەدىيە ۋە ئېھسان قىلدى. ھەلىمە خانىم، ئۇنى مەككىگە قالدۇرۇپ قەبىلىسىگە قايتقاندا، ئايرىلىش ھىجرانىنى: «مېنىڭ جېنىم ۋە كۆڭلۈم ئۇنىڭ بىلەن قالغان ئىدى» دەپ تىلغا كەلتۈرگەن ئىدى.

# مۇھتەررەم ئانىسىنىڭ ۋاپاتى

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ساللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ئالتە يېشىغىچە ئاپىسىنىڭ قېشىدا چوڭ بولدى. ئالتە ياش ۋاقتىدا ئاپىسى، ئۈممۈ ئەيمەن ئىسىمدىكى بىر چارىيەسى بىلەن بىرلىكتە، تۇققانلىرىنى ۋە يولدىشى ئابدۇللاھنىڭ مازارىنى يوقلاش ئۈچۈن مەدىنەگە يولغا چىقىشتى ۋە بۇ يەردە بىر ئاي قالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مەدىنىدە، نەججارى ئوغۇللىرىغا ئائىت بىر سۇ ئۈزۈش كۆلىدە، سۇ ئۈزۈشنى ئۈگەندى. دەل بۇ يەردە بىر يەھۇدى بىلگىن، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىك ئالامەتلىرىنى بايقاپ ئۇنىڭ يېنىغا يېقىنلاشتى ۋە ئۇنىڭ ئىسمىنى سورىشى بىلەن: «ئەخمەت» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ يەھۇدى: «بۇ بالا، ئاخىرقى زامان پەيغەمبەرى بولىدۇ» دەپ ۋارقىراشقا باشلىدى. بۇنىڭدىن سىرىت ئۇ يەردىكى باشقا يەھۇدى ئالىملىرىمۇ ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىك بەلگىلىرىنى كۆرگەن ئىدى. ئۇنىڭ پەيغەمبەر بولىشىنىڭ مۇمكىن ئىكەنلىكىنى ئۆز-ئارا سۆزلەشكەن ئىدى. بۇلارنى ئاڭلىغان ئۈممۈ ئەيمەن، بۇ ئەھۋاللارنى ھەزرىتى ئامىنەگە يەتكۈزىشى بىلەن، ئامىنە ۋالىدەمىز، ئوغلىغا بىر خەتەر كېلىشىدىن ئەنسىرەپ، ئۇنى ئېلىپ دەرھال مەككىگە قايتىش يولىغا تەييارلاندى. ئۇلار قايتىش سەپىرىدە ئەبۋا دىگەن يەرگە كەلگەندە، ھەزرىتى ئامىنە ۋالىدەمىز كېسەل تارتىپ قالدى. كېسىلى ئېغىرلىشىپ، تۇرۇپ-تۇرۇپلا ھوشىدىن كىتەتتى. يېنىدا ئولتۇرغان ئوغلى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا قاراپ: «ئەي! دەھشەتلىك ئۆلۈم كويىقاپىدىن، ئاللاھ تائالاھنىڭ چەكسىز مېھىر-شەپقىتى ۋە مەرھەمىتى بىلەن يۈز

---

[20] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،121؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،164-165؛ سۇھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، 2،s:167

تۆگە قارشىلىقىدا قۇرتۇلغان زاتىنىڭ ئوغلى! ئاللاھ تائالاھ سېنى مۇبارەك قىلسۇن، ئەگەر چۈشۈمدە كۆرگەنلەر توغرا بولسا، سەن گۈزەللىك ۋە چەكسىز لۇتۇپ ئىگىسى بولغان، ئاللاھ تائالاھ تەرىپىدىن، ئىنسان ئوغۇللىرىغا ھالال ۋە ھاراملارنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەنسەن، جانابى ئاللاھ، سېنى مىللەتلەر بىلەن بىرلىكتە، داۋام قىلىپ كەلگەن بۇتلاردىن ۋە بۇتپەرەسلەردىن مۇھاپىزەت قىلىپ قوغدايدۇ» دىدى ۋە شۇ بېيتلەرنى ئوقۇدى.

كونىرار يېڭى بولغان، ئۆلەر ياشىغان،
تۆگەر كۆپ بولغان، بارمۇ ياش قالغان؟

مەنمۇ ھەم ئۆلىمەن، بىر پەرقىم شۇدۇر:
سېنى مەن تۇغدۇم شەرىپىم بۇدۇر.

ھاياتتا قالدۇردۇم خەيرلىك ئەۋلات،
كۆزۈمنى يۇمدۇم، ئىچىم بەك راھەت.

مېنىڭ نامىم قالار دائىم تىللاردا،
سېنىڭ سۆيگۈڭ ياشار ھەر كۆڭۈللەردە.

ۋە بۇلارنى ئوقۇغاندىن كېيىن ۋاپات بولدى. ئامىنە ۋالىدەمىز ۋاپات بولغاندا يىگىرمە يېشىدا ئىدى.

ئۈممۈ ئەيمەن، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىنى ئېلىپ، بىر قانچە كۈنلۈك سەپەردىن كېيىن، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنى بوۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ قېشىغا ساق-سالامەت قايتۇرۇپ كەلدى.[21]

## بوۋىسى بىلەن ئۆتكەن كۈنلەر

ھەببى ئەكرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ ئاتا-ئانىسى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدىن ئىدى. يەنى مۆمىنلەردىن ئىدى. ئىسلام ئالىملىرى، ئۇلارنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدىن ئىكەنلىكىنى ۋە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا، پەيغەمبەر بولغانلىقى بىلدۈرۈلگەن چاغدا، ئۇنىڭ ئۈممىتى بولۇشى ئۈچۈن تىرىلدۈرۈلۈپ، كەلىمە-شاھادەت ئېيتقۇزۇلغانلىقى ۋە شۇنداقلا بۇ ئىشتىن كېيىن ئۈممەت ئىچىدىن ئورۇن ئالغانلىقىنى بىلدۈرگەندۇر.[22]

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، سەككىز يېشىغىچە بوۋىسى بىلەن بىللە تۇردى. بوۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپ، مەككىدە ھۆرمەتكە سازاۋەر ۋە ھەر تۈرلۈك ئىشلار بىلەن شۇغۇللانغان، بىر زات بولۇپ، ھەيۋەتلىك، سەۋرچان، ئەخلاقلىق، دۇرۇس، مەرت ۋە جاسارەتلىك ئىدى. يىتىم-يىسىرلارنىڭ بېشىنى سىلايتتى، ھەتتا ئاچ قالغان ھايۋانلارنىڭمۇ قورسىقىنى تويغۇزاتتى. ئاللاھ تائالاھقا ۋە ئاخىرەت ھاياتىغا ئىشىنەتتى. پۈتۈن يامان ئىشلاردىن ئۇزاق تۇراتتى، جاھىلىيەت دەۋرىدىكى پۈتۈن بىتئەت ئىشلاردىن ئۆزىنى ئۇزاق تۇتاتتى. مەككىدە زۇلۇمغا، ھەقسىزلىككە قارشى ھەر ۋاقىت ئالدىنقى سەپتە ئىدى. تولىمۇ مېھماندوس ئىدى. رامىزان ئېيىدا ھىرا تېغىغا چىقىپ ئىستىقامەت قىلىشنى ئۆزىگە ئادەت قىلغان ئىدى. بالىلارنى تولىمۇ ياخشى كۆرگەن بىر شەپقەت ئىگىسى ئىدى. سۆيۈملۈك نەۋرىسىنى باغرىغا بېسىپ كېچە-كۈندۈز يېنىدىن ئايرىماتتى. ئۇنىڭ چەكسىز بىر سۆيگۈ ۋە مېھرى-مۇھەببىتى بار ئىدى. كەبى ئەتراپىدىكى ئۆزىگە ئائىت ئىستىقامەت يېرىدە، سۆيۈملۈك نەۋرىسى بىلەن بىرلىكتە ئولتۇراتتى، دەخلى-تەرۇز قىلغانلارغا بولسا: «ئارلاشماڭلار! مېنىڭ نەۋرەمنىڭ نام-شەرىپى ئۇلۇغدۇر»[23] دەيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ باققۇچىسى ئۈممۈ ئەيمەنگە، ئۇنىڭغا

---

[21]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،168؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،116.
[22]كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل-لەدۇننىيە، I،652.
[23]ئىببن ساد، ئەت-تاباكات، 74~70،I.

ياخشى قاراش تۇغدۇرسىدا داۋاملىق جىكىلەپ تۇرۇپ: «ئوغلۇمغا ياخشى قارا! ئەھلى كىتاب ئەھلى، مېنىڭ ئوغلۇم ھەققىدە، بۇ بالا پەيغەمبەر بولىدۇ، دىدى» دەيتتى. ئۇممۇ ئەيمەن شۇنداق دىگەن ئىدى: «ئۇنىڭ باللىق چېغىدا نە ئۇسسۇزلۇقتىن، نە ئاچلىقتىن ۋايسىغىنىنى كۆرمىدىم. تاڭ سەھەردە بىر يۇتۇم زەمزەم سۈيى ئىچەتتى، ئۇنىڭغا تاماق يىگۈزۈش ئۈچۈن زورلىغان ۋاقتىمدا: «قورسۇقۇم توق، يىمەيمەن» دەيتتى.

ئابدۇلمۇتەللىپ ئۇخلاۋاتقاندا ياكى ھۇجرىسىدا يالغۇز قالغاندا بولسا، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزدىن باشقىسىنىڭ ھۇجرىسىغا كىرىشىگە روخسەت بەرمەيتتى. ئۇنى مېھرى-مۇھەببەت بىلەن باغرىغا باساتتى، ئۇنى سىلايتتى، سۆز ۋە ھەرىكەتلىرىدىن چەكسىز ھوزۇر ۋە خوشاللىق ھېس قىلاتتى. تاماق يىگەندە ئۇنى يېنىدىن ئايرىمايتتى ۋە ئۇنى تىزىغا ئېلىپ ئولتۇراتتى. يىمەكنىڭ ئەڭ ياخشىسىنى ۋە ئەڭ لەززەتلىك قىسمىنى ئۇنىڭغا يىگۈزەتتى، ئۇ كەلمەي تۇرۇپ داستىخانغا ئولتۇرمايتتى. نەۋرىسى ھەققىدە نۇرغۇن چۈشلەر كۆردى ۋە نۇرغۇن ھادىسىلەرگە شاھىت بولغان ئىدى.

بىر قېتىم مەككىدە قۇرغاقچىلىق ۋە ئاچارچىلىق بولغان ئىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ چۈشىدە ئايان بولغان ۋەقە بويىچە، نەۋرىسى مۇھەممەتنى ئېلىپ، ئەبۇ كۇبەيس تېغىغا چىقىپ: «ئاللاھىم! بۇ بالىنىڭ ھەققى ئۈچۈن، بىزنى بەرىكەتلىك بىر يامغۇر بىلەن سۆيۈندۈرگىن» دەپ دۇئا قىلدى. دەرۋەقە دۇئاسى قوبۇل قىلىنىپ بەرىكەتلىك بىر يامغۇر ياغدى. ئۇ زاماندىكى شائىرلار بۇ ۋەقەنى شىئىرلار يېزىپ كۈيلىگەن ئىدى.

## نەجرانلىق راھىب

ئابدۇلمۇتەللىپ بىر كۈنى كەبىنىڭ يېنىدا ئولتۇراتتى. نەجرانلىق بىر راھىب ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ پاراڭ سېلىشقا باشلىدى. بىر زامانلاردا: «بىز ئىسرائىل ئوغۇللىرىدىن، ئەڭ ئاخىرىدا كېلىدىغان پەيغەمبەرنىڭ ئالامەتلىرىنى، ئۇلارنىڭ يېزىلغان كىتابلىرىدىن ئوقۇدۇق. دەل بۇ يەر-مەككە، ئۇنىڭ تۇغۇلىدىغان يەرىدۇر. سۈپەت ۋە ئالامەتلىرى بىلەن شۇنداق يېزىلغان ئىدى» دەپ بىر تال، بىر تالدىن ساناشقا باشلىدى. ئۇلار پاراڭلىشىۋاتقان ۋاقىتتا، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇلارنىڭ قېشىغا كەلدى. نەجرانلىق راھىب، ئۇنى دىققەت بىلەن كۆزىتىشكە باشلىدى. ئۇنىڭغا يېقىنلىشىپ، كۆزلىرىگە، دۈمبىسىگە ۋە پۇتلىرىغا قاراپ ھاياجان بىلەن « دەل ئۆزى، بۇ بالا سېنىڭ نەسلىڭدىنمۇ؟» دەپ سورىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ: «ئوغلۇم!»دەپ جاۋاب بىرىشى بىلەن، نەجرانلىق راھىب: «كىتابلاردا، ئوقۇغىنىمىزغا قارىغاندا ئۇنىڭ ئاتا-ئانىسى ۋاپات بولغان بولىشى لازىم!» دىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ: «ئوغلۇمنىڭ ئوغلى، دادىسى ئۇ تېخى تۇغۇلمىغاندا، ئانىسى ھامىلە ۋاقتىدا ۋاپات بولغان» دىيىشى بىلەن، نەجرانلىق راھىب: «ئەمدى راسىت گەپ قىلدىڭ»دىدى. بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان ئابدۇلمۇتەللىپ، ئوغۇللىرىغا: «قېرىنداشلارنىڭ ئوغلى ھەققىدە سۆزلەنگەنلەرنى ئاڭلىدىڭلار، ئۇنى ھەر ۋاقىت ھىمايەڭلارغا ئېلىپ قوغداڭلار!»[24] دىدى.

## بۇۋىسىنىڭ ۋاپاتى

ئابدۇلمۇتەللىپ ۋاپات بولۇشىغا ئاز قالغان كۈنلەردە، ئوغۇللىرىنى توپلاپ: «ئەمدى، بۇ دۇنيا بىلەن ۋىدالىشىدىغان ۋاقتىم كەلدى. ئاخىرقى ۋەسىيتىم ۋە ئارمىنىم مۇشۇ يىتىم نەۋرەمدۇر، ئەپسۇس! ئۆمرۈم ئۇزۇن بولغان بولسا، ئۇنىڭغا قاراشنى داۋام قىلغان بولسام. ئەمما ئىنسان قولىدىن نىمە كېلىدۇ؟ ھايات كەينىگە يانمايدىكەن، شۇ تاپتا كۆڭلۈم ۋە دىلىم ھەسرەت ئىچىدە يېنىۋاتىدۇ، بۇ كىچىك مەرۋايىتنى ئاراڭلاردىن بىرسىگە ئامانەت قالدۇرۇشنى ئويلاشتىم. ئەجىبا، ئاراڭلاردىن قايسىڭلار ئۇنىڭغا لايىقىدا خىزمەت قىلىپ، ئۇنىڭ ھەق-ھوقۇقلىرىنى مۇھاپىزەت قىلالايسىلەر؟» دىدى.

ئەبۇ لەھەب، تىزلىنىپ تۇرۇپ: «ئەي! ئەرەپلەرنىڭ ئەپەندىسى، ئەگەر بۇ ئامانەتنى تاپشۇرۇشنى ئويلىغىنىڭىز بىرسى بولسا، بەكمۇ ياخشى بولغىنى، ئەگەر بولمىسا، بۇ خىزمەتنى مەن قىلاي» دىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ ئۇنىڭغا: «سېنىڭ مال-دۇنيارىڭ جىق، سېنىڭ مىجەزىڭ چۇس، يۈرىكىڭ قاتتىق، مەرھەمىتىڭ ئاز، يىتىم كۆڭلى بولسا، نازۇك ۋە كۆڭلى پەرىشان بولىدۇ. ئاسانلا دىلى

---

[24] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 45-48:s؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 178~169، I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 117، I؛ سۇھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، 188، II.

رەنجىيدۇ» دىدى. باشقا ئوغۇللىرىمۇ ئەبۇ تالىپقا ئوخشاش خىزمەت قىلىشنى ئارزۇ قىلدى. ئابدۇلمۇتەللىپ، ئوغۇللىرىنىڭ بەزى ئىشلاردا مۇۋاپىق ئەمەسلىكىنى ئەسكەرتىپ ئۇلارنى رەت قىلدى. نۆۋەت ئەبۇ تالىپقا كەلگەندە: «مەن، ھەممىڭلاردىن بەكىرەك خالايمەن بۇ ئىشنى، پەقەت ئاكىلىرىم بولغىنىڭلار ئۈچۈن، ئالدىڭلارغا ئۆتىۋالمىدىم، سىلەردىن بۇرۇن سۆز قىلىش ماڭا مۇۋاپىق ئەمەستۇر، مال-دۇنيارىم سىلەرنىڭكىدىن ئاز، ئەمما ساداقىتىم سىلەرنىڭكىدىن تېخىمۇ زىيادە دىپ قارايمەن» دىدى. ئابدۇلمۇتەللىپ: «توغرا سۆزلىدىڭ، بۇ خىزمەتكە لايىق بولغان سەن. ئەمما، مەن ھەر ئىشمدا ئۇنىڭ بىلەن مەسلىھەتلىشىمەن، ئۇنىڭ ئارزۇلىرى بويىچە ھەرىكەت قىلىمەن، ھەر قېتىمدا توغرا بىر نەتىجىگە ئېرىشىمەن. بۇ خۇسۇستا، ئۇنىڭ ئۆزى بىلەن بىر سۆزلىشىپ باقاي، ئاراڭلاردا كىمنى تاللىسا، مەنمۇ شۇنى تاللايمەن» دىدى.

ئاخىرىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ: «ئەي، كۆزلىرىمنىڭ نۇرى! سېنىڭ ھەسرىتىڭ بىلەن ئاخىرەتكە يول ئالدىم، بۇ تاغىلىرىڭدىن قايسىسىنى تاللايسەن؟»دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئورنىدىن تۇرۇپ، ئەبۇ تالىپنىڭ بوينىغا ئېسىلدى ۋە ئۇنىڭ قۇچىقىغا ئولتۇردى. ئابدۇلمۇتەللىپ دىمنى ئىچىگە تارتىپ خۇرسەن بولدى ۋە «ئاللاھقا شۈكۈرلەر بولسۇن، مېنىڭ ئارزۇ قىلغىنىممۇ دەل ئۇ ئىدى» دىدى. ئەبۇ تالىپنىڭ قېشىغا كېلىپ: «ئەي! ئەبۇ تالىپ، بۇ كىچىك مەرۋايىت، ئاتا-ئانا مېھرى كۆرمىدى، شۇڭا ئۇنىڭ دىلىنى رەنجىتمە، سېنى باشقا ئوغۇللىرىمغا قارىغاندا ئۈستۈن كۆرىمەن، بۇ ئۇلۇغ ۋە بەكمۇ قىممەتلىك ئامانەتنى ساڭا تەسلىم قىلدىم. چۈنكى سەن ئۇنىڭ دادىسى بىلەن بىر ئانىدىن، ئۇنى ئۆز نەپسىڭنى قوغدىغاندەك مۇھاپىزەت قىلغىن، بۇ ۋەسىيىتىمنى قوبۇل قىلامسەن؟» دەپ سورىشى بىلەن: «قوبۇل قىلدىم» دىگەن جاۋاپىنى ئالغان ئابدۇلمۇتەللىپ، سۆيۈملۈك نەۋرىسىنى قۇچاقلىدى، مۇبارەك بېشىنى، يۈزىنى ۋە قوللىرىنى سۆيۈپ قانغىچە پۇرىدى ۋە ئوغۇللىرىغا: «ھەممىڭلار شاھىت بولۇڭلاركى، مەن ھاياتىمدا بۇنىڭدىن گۈزەل بىر پۇراق ۋە بۇنىڭدىن باشقا گۈزەل بىر يۈز كۆرمىدىم» دىدى.

## ئەبۇ تالىپنىڭ ھىمايىسىدە

بۇۋىسىنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، كائىناتنىڭ ئەپەندىسى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، سەككىز يېشىدىن باشلاپ تاغىسى ئەبۇ تالىپنىڭ قېشىدا قېلىشقا باشلىدى ۋە ئۇنىڭ ھىمايىسى بىلەن چوڭ بولدى. ئۇ زامانلاردا تاغىسى ئەبۇ تالىپمۇ، بۇۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپكە ئوخشاش مەككىدىكى قۇرەيش ئاقسۆڭەكلىرىدىن ئىدى. ھەر كىمنىڭ سۆيۈشىگە مۇيەسسەر بولغان، سۆزى ساھىبى، ھۆرمەتكە سازاۋەر بىر ئىنسان ئىدى. ئۇمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە چوڭقۇر سۆيگۈسىنى ۋە مېھرى-مۇھەببىتىنى كۆرسەتتى. ھەتتا ئۆز باللىرىدىنمۇ بەكىرەك ياخشى كۆردى. ئۇخلىغاندىمۇ ئۇنى يېنىدا ياتقۇزاتتى، نەگە بارسا ئۇنى يېنىدىن ئايرىمايتتى ۋە ئۇنىڭغا: «سەن تولىمۇ خەيرلىك ۋە مۇبارەك بىرسى!» دەيتتى. تاماق يىگەندە، ئۇ قول ئۇزاتماي تۇرۇپ تاماققا باشلىمايتتى، ھەر ۋاقىت ئۇنىڭ باشلىشىنى ساقلاتتى. ھەتتا بەزىدە ئۇنىڭغا ئايرىم بىر دەستىرخان تەييارلايتتى. ئەتىگەندە ئورنىدىن تۇرغاندا، ئۇنىڭ يۈزىنىڭ ئايدەك پارلىغانلىقىنى، چاچلىرىنىڭ رەتلىك تارالغانلىقىنى كۆرەتتى. ئەبۇ تالىپنىڭ ئۇنچە كۆپ مال-دۇنياسى يوقتى، ئائىلىسىدىمۇ ئادەم سانى خېلى بار ئىدى. رەسۇل ئەكرەم سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنى ھىمايىسىگە ئالغاندىن كېيىن، ئائىلىسىگە بەرىكەت ياغدى. مەككىدە ھۆكۈم سۈرگەن قۇرغاقچىلىق كۈنلەردە، ئەبۇ تالىپ ئۇنى كەبىگە ئېلىپ كېلىپ دۇئا قىلدى، ئۇنىڭ رەھمىتى بىلەن بەرىكەتلىك يامغۇر ياغدى، قۇرغاقچىلىق ۋە ئاچارچىلىق كۈنلەر ئۈنتۈلۈشقا باشلىدى.[25]

## راھىب باھىرا

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ئون ئىككى يېشىغا كەلگەندە، تاغىسى ئەبۇ تالىپنىڭ تىجارەت ئۈچۈن سەپەرگە تەييارلىق قىلىۋاتقانلىقىنى كۆردى، ئەمما ئۇنى سەپەرگە بىللە ئېلىپ بارمايدىغانلىقىنى كۆرۈپ، ئەبۇ تالىپقا: «بۇ شەھەردە مېنى كىمگە تاپشۇرۇپ كېتىسەن، نە دادام بار، نە بىر كۆڭۈل سۇلتانىم؟!...» دىدى. بۇ سۆزلەر ئەبۇ تالىپنىڭ كۆڭلىنى ئەزدى. ئۇنىمۇ سەپەرگە بىللە ئېلىپ چىقىشقا قارار بەردى. تىجارەت كارۋانى ئۇزۇن بىر يول يۈرگەندىن كېيىن بۇسرا دىگەن يەردە، خىرىستىيانلارغا ئائىت بىر ماناستىر ئەتراپىدا قونۇش ئۈچۈن كارۋان يولىنى ۋاقىتلىق توختاتتى. بۇ ماناستىردا باھىرا ئىسىملىك بىر راھىب تۇراتتى، دەسلەپتە يەھۇدى ئالىمى ئىكەن، كېيىن خىرىستىيان ئالىمى بولغان بۇ راھىبنىڭ يېنىدا، قولدىن-قولغا ئۆتۈپ ساقلىنىپ كېلىۋاتقان بىر كىتاپ بار

---

[25]ئىبنى ھاشام، ئەت- سىرە، 180~179،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 119،I.

ئىدى، ئۇنىڭدىن سورالغان سوئاللارغا، ئۇ مۇشۇ كىتاپ ئارقىلىق جاۋاب بىرەتتى. قۇرەيشنىڭ كارۋانلىرى، يىللار بۇرۇن بۇ يەردىن مىڭلاپ ئۆتسىمۇ ئۇنىڭ ھېچ دىققىتىنى تارتمىغان ئىدى. ئۇ ھەر كۈنى سەھەردە ماناستىرنىڭ پەشتىقىغا چىقىپ، كاپىرلارنىڭ كەلگەن يولىغا قارايتتى، خۇددى بىر كىشىنى ساقلاۋاتقاندەك ئەنسىزلىك ئىچىدە قارايتتى. بۇ سەپەردە باھىراغا بىر ئىش بولغاندەك تولىمۇ ھاياجانلىق ئىچىدە ئىدى، يەرىدە يېنىك سەكرەيتتى. چۈنكى قۇرەيش قەبىلىسى بۇ تەرەپكە كېلىۋاتقاندا، ئۇلارنىڭ ئۈستىدىن بىر بۇلۇتنىڭ ئۇلارغا ئەگىشىپ كېلىۋاتقانلىقىنى پەرق ئەتكەن ئىدى. بۇلۇت پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سايە تاشلاپ تۇراتتى، كارۋان تۆنەۋاتقاندا، باھىرا، ھەببىي ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ دەم ئېلىۋاتقان يەردىكى بىر دەرەخنىڭ شاخلىرىنى ئەگىپ تۇرغىنىنى كۆرۈپ ھەيرانلىق ئىچىدە قالغان ئىدى. باھىرا چوڭ بىر زىياپەت تەييارلاپ، قۇرەيش كارۋانىدىكى پۈتۈن كىشىنى تاماققا چاقىردى. كارۋاندىكىلەر سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنى ماللىرى بىلەن قويۇپ قويۇپ ئۆزلىرى تاماققا يېتىپ كېلىشتى، باھىرا كەلگەنلەرنى دىققەت بىلەن كۆزەتكەندىن كېيىن: ئەي قۇرەيش ئەھلى، ئاراڭلاردا تاماققا كەلمىگەن بىرسى بارمۇ؟ دەپ سورىشى بىلەن: شۇنداق بىر كىشى بار، دىدى. چۈنكى قۇرەيشلەر بۇ يەرگە كەلگەن بولسىمۇ، ئۇ بۇلۇت يەنىلا ئۇ يەردە قالغان ئىدى. بۇلۇتقا قاراپ ئۇ يەردە بىر كىشىنىڭ قالغىنىنى مۆلچەرلىگەن ئىدى. راھىب باھىرا ئۇ كىشىنىڭمۇ كېلىشىنى تەلەپ قىلدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام كېلەر-كەلمەيلا ئۇنىڭغا دىققەت بىلەن قاراشقا باشلىدى. ئەبۇ تالىپقا: بۇ بالا سېنىڭ نەسلىڭدىنمۇ؟ دەپ سورىشى بىلەن، ئەبۇ تالىپ: ئوغلۇم! دىدى. باھىرا: كىتابلاردا بۇ بالىنىڭ دادىسىنىڭ ئۇ تۇغۇلۇشقا يېقىن ئۆلگەنلىكى يېزىلغان، بۇ سېنىڭ ئوغلۇڭ ئەمەس، دىدى. بۇ سۆزنى تۇيغان ئەبۇ تالىپ: شۇنداق، ئۇ مېنىڭ ئاكامنىڭ ئوغلى، دىدى. باھىرا: دادىسىغا نىمە بولدى؟ دېيىشى بىلەن، ئەبۇ تالىپ: ئۇ تۇغۇلۇشقا ئاز قالغاندا ۋاپات بولدى، دىدى. باھىرا: رىست گەپ قىلدىڭ، ئانىسىغا نىمە بولدى؟ دىدى. ئەبۇ تالىپ: ئۇمۇ ۋاپات بولدى، دىدى. بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان باھىرا: راسىت سۆزلىدىڭ، دىدى ۋە پەيغەمبەرىمىزنىڭ قېشىغا كېلىپ، بۇتلارنىڭ ئىسمىغا قەسەم ئىچتى، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، باھىراغا: بۇتلارنىڭ ئىسمى بىلەن قەسەم ئىچمە، ئۇلارغا نەپرەت قىلىمەن، دىدى.

باھىرا بۇ قېتىم ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمى بىلەن قەسەم بەردى. پەيغەمبىرىمىزدىن: سەن ئۇخلامسەن؟ دەپ سورىدى، مۇھەممەت ئۇنىڭغا: كۆزلىرىم ئۇخلايدۇ، ئەمما يۈرىكىم ئۇخلىمايدۇ، دىدى. باھىرا ئۇنىڭدىن نۇرغۇن سوئاللار سورىدى ۋە جاۋابلىرىنى ئالدى. ئالغان جاۋابلىرى، بۇرۇن ئوقۇغان كىتابلىرى بىلەن ئوخشاش چىقىۋاتاتتى. ئۇ مۇبارەك پەيغەمبەرىمىزنىڭ كۆزلىرىگە قاراپ، ئاندىن ئەبۇ تالىپقا: بۇ قىزىللىق، ئۇنىڭ كۆزلىرىدە داۋاملىق تۇرامدۇ؟ دەپ سورىدى. ئەبۇ تالىپ: شۇنداق، يوق بولغىنىنى ھېچ كۆرمىدىم، دىدى. باھىرا بۇ ئالامەتنىڭمۇ ئوخشاش ئىكەنلىكىنى كۆرۈشى بىلەن، تېخىمۇ توغرا ھۆكۈم قىلىش ئۈچۈن، پەيغەمبەرلىك تامغىسىنى كۆرۈشنى ئارزۇ قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ئەخلاق پەزىلىتى تۈپەيلي، كىيمىنى سېلىشقا ئۇنىمىدى. تاغىسى ئەبۇ تالىپ: ئەي! كۆزۈمنىڭ نۇرى، ئۇنىڭ بۇ ئارزۇسىنى يەرىگە كەلتۈر، دېيىشى بىلەن، مۇبارەك دۈمبىسىنى ئۇنىڭغا كۆرسەتتى. باھىرا پەيغەمبەرلىك تامغىسىنى كۆرگەندىن كېيىن، ھەيرانلىق ئىچىدە، بۇ گۈزەللىكنى قانغىچە تاماشا قىلدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ دۈمبىسىگە سۆيدى ۋە كۆزلىرىدىن ياشلار تاراملاپ ئېقىشقا باشلىدى. باھىرا: مەن شاھادەت كەلتۈردۈم، سەن ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەلچىسى، دىدى. ئاۋازىنى تېخىمۇ كۆتۈرۈپ: مانا بۇ ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى...مانا بۇ ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، مانا بۇ ئاللاھ تائالاھنىڭ ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتكەن ئۇلۇغ پەيغەمبىرى، دىدى. ئۇ يەردە بۇ مەنزىرلەرنى تاماشا قىلىپ تۇرغان قۇرەيشلەر، ھەيرانلىق ئىچىدە: مۇھەممەتنىڭ بۇ راھىبنىڭ قېشىدا بۇنداق بوپ كېتىشىنىڭ قىممىتى نىمىكەن! دېيىشتى.

باھىرا ئەبۇ تالىپقا قاراپ: بۇ بالا پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى ۋە ئەڭ شەرەپلىك بولغىنى. بۇنىڭ دىنى پۈتۈن يەر يۈزىگە تارىلىدۇ، بۇرۇنقى دىنلار ھەممىسى، بۇ دىن ئالدىدا پەس بولىدۇ. بۇ بالىنى شامغا ئېلىپ بارمىغىن، ئەگەر ئېلىپ بارساڭ، ئۇلار ئۇنىڭغا دۈشمەنلىك قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ، ئۇنىڭ مۇبارەك جېنىغا زىيان سېلىشىدىن قورقىمەن، بۇ ھەققىدە ئاھىد ۋە مىساك بولغاندۇر، دىدى. ئەبۇ تالىپ: بۇ ئاھىد ۋە مىساك نىمە؟ دەپ سورىشى بىلەن، باھىرا: ئاللاھ تائالاھنىڭ پۈتۈن پەيغەمبەرلەردىن ۋە ئەڭ ئاخىرقى ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممەتلىرىگە، ئاخىرقى زامان پەيغەمبەرىنىڭ كېلىدىغانلىقى توغرىسىدا ۋەدە قىلغانلىقىدۇر، دىدى.

ئەبۇ تالىپ، باھىرانىڭ بۇ سۆزلىرىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، شامغا بېرىشتىن ۋاز كەچتى. ماللىرىنى بۇسرادا سېتىپ مەككىگە قايىتتى.[26] باھىرادىن ئاڭلىغان گەپلەر، ئەبۇ تالىپنىڭ قولىقىدا ئۆمۈر بويى جاراڭلاپ تۇردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى تېخىمۇ ياخشى كۆرۈشكە سەۋەپچى بولدى. ئۇنى ئاخىرقى ھاياتىغىچە مۇھاپىزەت قىلدى ۋە ھەر ئىشىدا ياردەمچى بولدى.

---

[26] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 58~s:53؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،182~I،180؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 84~I،76،83. سۈھەيلى، ئەرراۋزۈل-ئۇنۇف،220~II،216؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، 286~III،283.

پۈتۈن ھاياتىدا پەزىلەت ۋە گۈزەللىك ئېگىسى بولغان، ھاياتىدا پۈتۈن قۇسۇرلاردىن خالى بولغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، چوڭ بولۇپ ئون يەتتە يېشىغا كەلگەندە، تىجارەتچى تاغىسى زۇبەيىر، يەمەندىكى تىجارىتىنىڭ بەرىكەتلىك بولىشى ئۈچۈن، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى يەمەنگە بىللە ئېلىپ باردى. مۇھەممەت بىلەن قىلىنغان بۇ سەپەردە، ئۇنى ھاياجانغا سالغان نۇرغۇن ۋەقەلەرگە شاھىت بولدى. مەككىگە قايتىپ كەلگەندە، زۇبەيىر، بۇ ۋەقەلەرنى قۇرەيش قەبىلىسىگە بىر-بىرلەپ سۆزلەپ بەردى. شۇنىڭ بىلەن قۇرەيش قەبىلىسى ئارىسىدا: «مۇھەممەت چوقۇم شان-شۆھرىتى ئۇلۇغ ئادەم بولىدۇ» دېگەن سۆزلەر تارقىلىشقا باشلىدى...[27]

> سېنىڭ ئىشقىڭ بارچە دەرتكە داۋادۇر يا رەسۇلۇللاھ،
> سېنىڭ تۆرتكەڭدە ھاجەتلەر راۋادۇر يا رەسۇلۇللاھ.
>
> سېنىڭ نۇرۇڭ كۆرگەن كۆزلەر، نە ئاي كۆزلەر نە يۇلتۇزلار،
> نۇرۇڭدىن كېچە- كۈندۈزلەر كۆرۈنمەس يا رەسۇلۇللاھ.
>
> تەرىڭدىن ئېچىلار گۈللەر، سۆزۈڭدىن تامار ھەسەللەر،
> سەن بىلەن خەستە كۆڭۈللەر شىپادۇر يا رەسۇلۇللاھ.
>
> ھەببىسەن پادىشاھلارغا، تېۋىپسەن دەردۇ ئاھلارغا،
> شاپائىتىڭ گۇناھكارغا شىپادۇر يا رەسۇلۇللاھ.
>
> شەيياد ھامزا

# ياشلىق ھاياتى ۋە توي قىلىشى

ھەر تەرەپتىن ئىنسانلارنىڭ ئەڭ خەيرلىسى ۋە ئەڭ گۈزىلى بولغان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، يىگىتلىك ۋاقىتلىرىدا، مەككىدە ئۇنىڭ بىلەن تەڭ دىمەتلىك پۈتۈن كىشلەر ئارىسىدا ئەڭ سۆيۈلگەن ئىنسانلاردىن ئىدى. ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقى، باشقىلارغا تۇتقان خۇش-خۇي مۇئامىلىسى، ئېغىر-بېسىقلىقى، مۇلايىملىقى ۋە باشقا ئۈستۈنلۈكلىرى بىلەن باشقىلارنىڭ ھۆرمەت ئوبيكتىغا ئايلانغان ئىدى. مەككە خەلقى ئۇنىڭ بۇ گۈزەل خىسلەتلىرىگە مەپتۇن بولۇشاتتى، مەككە خەلقى ئۇنىڭ راستىت سۆزلىكى، ئىشەنچىلىكلىكىنى بەش قولدەك بىلگەچكە، ئۇنى ئەل ئەمىن دەپ ئاتاتتى. ئۇنىڭغا ھەر زامان ئىشەنسە بولىدۇ دىگەن لەقەمنى بەرگەن ئىدى. ئۇ يىگىتلىك چېغىدىلا مۇشۇنداق گۈزەل بىر لەقەمگە ئېرىشكەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ياشلىق چاغلىرىدا، ئەرەپلەر زامانىنىڭ ئەڭ رەزىل چاغلىرى بولغان جاھىلىيەت دەۋرىدە ياشاۋاتقان ئىدى. بۇتلارغا چوقۇنماق، ھارق ئىچمەك، قىمار ئوينىماق، زىنا قىلماق، قەرز ئۆسۈمى ئالماق ۋە بۇنىڭدىنمۇ نۇرغۇن چۈپرەندە ئىشلار ئارىلىرىدا كەڭ تارقالغان ئىدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بۇلارنىڭ بۇ ئەخلاقسىز ئىشلىرىدىن نەپرەتلىنەتتى، پۈتۈن يامان ئىشلاردىن ئۆزىنى ئۇزاق تۇتاتتى. پۈتۈن مەككە خەلقى، ئۇنىڭ تۇتقان يولىنى ياخشى بىلەتتى ۋە ھەيران ئىدى. ئۇ بۇتلارغا نەپرەت قىلغانلىقى ئۈچۈن، بۇتلارنىڭ يېنىغا يېقىن يولىمايتتى. بۇتلارغا ئاتاپ قىلىنغان نەزىر-چىراقلارنىڭ ۋە قۇربانلىقلارنىڭ گۆشىنى ھەرگىزمۇ يىمەيتتى. بالىلىق ۋە يىگىتلىك چاغلىرىدا، ئۆزىگە تەۋە بولغان قويلىرىنى جىيات تېغى ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئوتلىتاتتى. ھاياتىنى بۇ شەكىلدە ئۆتكۈزەتتى. بۇنداق قىلىش ئارقىلىق، ئۆزىنى، ھەددىدىن زىيادە ئەخلاقسىزلاشقان بۇ جامائەتتىن ئۇزاق تۇتۇشقا تىرىشاتتى. بىر قېتىم ئۇ ئاسخابى لېرەمگە: قوي بېقىپ باقمىغان بىرمۇ پەيغەمبەر يوقتۇر، دىدى. ساھابىلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: يا

---

[27] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 59~s:53؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 123~120،I.

رەسۇلۇللاھ! سىزمۇ قوي بېقىپ باققانمۇ؟ دەپ سورىشى بىلەن، پەيغەمبەر: شۇنداق، مەنمۇ قوي باققان ئىدىم، دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز يىگىرمە ياشلارغا كىرگەن چاغدا، مەككىدە قائىدە-قانۇنلار تامامەن قېلىپتىن چىققان ئىدى. زۇلۇم ھەر يەرنى قاپلىغان بولۇپ، مال-مۈلۈك، جان ۋە ئار-نومۇسنىڭ ھېچ كاپالىتى يوق ئىدى. مەككىدىكى يەرلىكلەر، مەككىگە تىجارەت ۋە تاۋاپ قىلىش ئۈچۈن باشقا يۇرتلاردىن كەلگەن مېھمانلارغا ناچار مۇئامىلە قىلاتتى ۋە ئۇلارغا زۇلۇم سالاتتى. زۇلۇمغا ۋە بوزەك قىلىشقا ئۇچرىغان مۇساپىرلار، ئۆزىنىڭ دەردىنى ئاڭلاتقىدەك بىر يەر تاپالمايتتى. بۇ ئەسنالاردا، يەمەندىن مەككىگە تىجارەت ئۈچۈن كەلگەن بىر سودىگەرنىڭ ماللىرى، ئاسىبىن ۋائىل ئىسىملىك بىر مەككىلىك تەرىپىدىن زورلۇق بىلەن تارتىۋېلىنغان ئىدى. بۇلاڭچىلىققا ئۇچرىغان يەمەنلىك تىجارەتچى، ئەبۇ كۇبەيس تېغىغا چىقىپ، ئۆز مال-مۈلكىنىڭ قايتۇرۇپ بېرىلىشى ئۈچۈن نالە-پەرياد قىلىپ، قەبىلىلەردىن ياردەم سورىدى. زۇلۇم ئېغىرلىشىپ، پىچاق سۆڭەككە تاقاشقان ئىدى. بۇ يولسىزلۇقنى ئۆز قۇلاقلىرى بىلەن ئاڭلىغان ھاشىم ۋە زۆھرە ئوغۇللارى بىلەن باشقا بىر قانچە قەبىلەنىڭ ئاقسۆڭەكلىرى، ئابدۇللاھ بىن جۇدئاننىڭ ئۆيىگە توپلاشتى، يەرلىك ۋە باشقا يەردىن كەلگەن مۇساپىرلارنىڭ زۇلۇم ۋە ھەقسىزلىككە قالمايدىغانلىقى، زۇلۇم ۋە ھەقسىزلىككە ئۇچرىغان ھەر بىر ئىنساننىڭ ھەق-ھوقۇقلىرىنى قوغداشقا كاپالەتلىك قىلىش ئۈچۈن قارار ئېلىشتى ۋە بۇ مەقسەتتە بىر ئادالەت تەشكىلاتى قۇرۇشتى.[28] سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭمۇ كىچىك يېشىدا قاتناشقان بۇ تەشكىلاتنىڭ ئىسمى «پەزىلەت ئېگىلىرىنىڭ قەسىمى» ئىدى. بۇنىڭدىن خېلى بۇرۇنلا، فادىل ئىسمىدە ئىككى كىشى ۋە فۇدايىل ئىسىملىك بىر كىشى تەرىپىدىن مۇشۇنداق بىر تەشكىلات قۇرۇلغان ئىدى. بۇ تەشكىلاتقا ھۆرمەت كۆرسىتىش سەۋەبىدىن بۇ ئىسىم بېرىلگەن ئىدى. بۇ تەشكىلات زۇلۇمغا قارشى تۇرۇش، مەككىدىكى بۇزۇلغان قائىدە-قانۇنلارنى يېڭىدىن تۈزەش ئۈچۈن قۇرۇلغان ئىدى. تەشكىلات ئۆز تەسىر كۈچىنى ئۇزۇن مەزگىل ساقلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە پەيغەمبەرلىك مەرتىۋىسى بېرىلگەندىن كېيىن، ئاسھابىغا: «ئابدۇللاھ بىن جۇدئاننىڭ ئۆيىدىكى يىغىندا مەنمۇ بار ئىدىم، ئۇ يىغىندىكى ئىچىلگەن قەسەم، مېنى قىزىل يۈگۈرۈك تۆگىلەرگە ئېگە بولۇشتىنمۇ بەتەر خوشال قىلغان ئىدى. ئەگەر ھازىرمۇ شۇنداق بىر مەجلىسكە تەكلىپ قىلىنسام، چوقۇم بارغان بولاتتىم» دىگەن ئىدى.[29]

## تىجارەت بىلەن ئۆتكەن ھايات

مەككىلىكلەر بۇرۇندىن تارتىپلا تىجارەت قىلىش ئارقىلىق ھاياتىنى قامداپ كەلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تاغىسى ئەبۇ تالىپمۇ تىجارەت بىلەن شۇغۇللىناتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز يىگىرمە بەش ياشقا كىرگەندە، مەككىدە ياشاش راۋرۇس قىيىنلاشقان ئىدى. بىر قېتىم مەككىلىكلەر شامغا بېرىپ تىجارەت قىلىش ئۈچۈن چوڭ بىر كارۋان تەييارلىقى قىلىۋاتقان ئىدى. بۇ كۈنلەردە ئەبۇ تالىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ: «ئەي ھۆرمەتلىك جىيەنىم! كەمبەغەللىك ئاخىرقى باسقۇچقا كەلدى، ئاچارچىلىق ۋە قىيىنچىلىق بىلەن كۈرەش قىلغان بۇ كۈنلەردە، قولىمىزدا ۋە ئائىلىمىزدە بىر نەرسە قالدۇرمىدى، ئۆزەڭمۇ كۆردۈڭ! قۇرەيش قەبىلىسى شامغا تىجارەت ئۈچۈن بىر كارۋان تەييارلىدى. بۇ ئارىدا خەدىچە خانىم ئىسىملىك بىر باي ئايالمۇ، شامغا مال تەييارلاپتۇ، بۇ ماللىرىنى شامغا ئەۋەتىش ئۈچۈن ئىشەنچلىك بىر كىشى ئىزدەۋېتىپتۇ، يۈزدە-يۈز كېسىپ ئېيتىمەنكى، ئەڭ ئىشەنچلىك، پاكىز ۋە سادىق بولغان سەندىن باشقا بىرسىگە ئېھتىياجى يوقتۇر. سېنىڭ بىلەن بېرىپ پاراڭلاشساق ۋە سېنىڭ ئۇ خانىمغا ۋەكىل بولۇپ بېرىشىڭنى كاپالەت قىلساق بەك ياخشى بولاتتى. شۈبھىسىز سېنىڭ كارۋان بېشى بولۇپ بېرىشىڭنى جان دەپ قوبۇل قىلغان بولاتتى. ئەسلىدە مەن سېنىڭ ئۇ يەرگە بېرىشىڭنى كۆڭلۈمدە ھەرگىزمۇ خالىمايمەن، شامدا يەھۇدىلارنىڭ ساڭا زىيانكەشلىك قىلىشىدىن بەكمۇ قورقىمەن. ئۇيان ئويلاپ، بۇيان ئويلاپ باشقا بىر ئامال تاپالمىدىم» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: «ئەي تاغا! سەن قانداق ئويلىغان بولساڭ شۇ بولسۇن» دىدى.

ھەزرىتى خەدىچە خانىم، ھۆسنى-جامالى، مال-مۈلكى، ئەقلى-ھۇشى، ئىپپەت-نومۇسى، شەرمى-ھاياسى بىلەن ئەرەب دۇنياسىدا نام-شۆھرەت قازانغان بىر ئايال ئىدى. بۇ سەۋەپتىن ئۇنىڭغا ھەۋەس ۋە مەپتۇن بولغان نۇرغۇن ئەركەك بار ئىدى. خەدىچە خانىم، چۈشىدە كۆرگەن بىر ھادىسە تۈپەيلىدىن ھېچكىمگە كۆڭۈل بەرمىگەن ئىدى. ئۇ چۈشىدە، ئاسماندىكى ئاي ئۇنىڭ قويىنىغا كىرىپ، ئۇنىڭدىن كېيىن قولتۇقىدىن چىقىپ پۈتۈن ئالەملەرنى يورۇتقانلىقىنى كۆردى. ئەتىگەن ئورنىدىن تۇرۇشى بىلەنلا كۆرگەن چۈشىنى

---

[28]سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، 91،I:s

[29]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 133،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 82،1. سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، 191،S:I؛ ئىبنى ھابىب، ئەل-مۇھاببەر، 167:S؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، 293~290،III.

يېقىن تۇققانلىرىدىن بىرى بولغان، ۋاراكا بىن نەۋفەلگە سۆزلەپ بەردى. ۋاراكا ئۇنىڭغا: «ئاخىرقى زامان پەيغەمبىرىنىڭ دۇنياغا كەلگەنلىكىدۇر، ئۇ سېنىڭ بىلەن توي قىلىدىكەن ۋە سەن بىلەن توي قىلغان ئۇ كۈنلەردە ئۇنىڭغا ۋەھى نازىل بولىدىكەن، ئۇنىڭ دىنى بىلەن ئالەملەر نۇرلارغا تولىدىكەن، ئەڭ بۇرۇن ئىمان كەلتۈرگەن سەن بولىدىكەنسەن، ئۇ پەيغەمبەر قۇرەيش قەبىلىسىدىن هاشىم ئوغۇللىرىدىن مەيدانغا كېلىدىكەن» دىدى. ھەزرىتى خەدىچە بۇ چۈشىنىڭ تەبىرىدىن تولىمۇ سۆيۈندى ۋە ئۇ پەيغەمبەرنىڭ كېلىشىنى تۆت كۆزى بىلەن ساقلاشقا باشلىدى.

ھەزرىتى خەدىچە، تىجارەت بىلەن شۇغۇللىناتتى، چىقىشالىغان كىشىلىرى بىلەن تىجارەتتە شېرىك بولاتتى. ئەبۇ تالىپ بۇ ئەھۋالنى ھەزرىتى خەدىچە خانىمغا چۈشەندۈردى. ئەبۇ تالىپنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ھەزرىتى خەدىچە خانىم، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى كۆرۈش ۋە ئۇنىڭ بىلەن پاراڭلىشىش ئۈچۈن ئۇلارنى ئۆيىگە تەكلىپ قىلدى. رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز، ئۇنىڭ ئۆيىگە قەدەم-تەشرىپ قىلىشى بىلەن ئۇنىڭغا تولىمۇ زىيادە تازىم ۋە ھۆرمەت كۆرسەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ نازاكىتىنى، نۇرغا تولغان سۈپسۈزۈك جامالىنى كۆرۈپ ھەيرانۇ-ھەۋەستە قالدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە: «توغرا سۆزلۈك، ئىشەنچىلىك، سادىق ۋە خۇش-خۇي ئىكەنلىكىڭىزنى ياخشى بىلىمەن. بۇ ئىش ئۈچۈن ھېچ كىمگە بەرمىگەن مۇئاشتىن، سىزگە نەچچە قات كۆپ بېرىمەن...» دىدى ۋە بۇ خىزمەتكە لايىق بولغان كىيىم-كېچەكلەرنى بېرىپ ئۇنى ھۇزۇر ۋە مەمنۇنىيەت ئىچىدە ئۇزۇتۇپ قويدى.

ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىز، تەقۋا بىر خىرىستىيان ئالىمى بولغان تاغىسىنىڭ ئوغلى ۋاراكا بىن لەۋفەلدىن ئاخىرقى پەيغەمبەرنىڭ ئالامەتلىرىنى ئۆگەنگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بۇ زىيارەتتە، پەيغەمبەرلىك ئالاھىدىلىكلىرىنى ئۆزىدە مۇجەسسەملىگەن ئىدى. بۇ سەۋەپتىن خەدىچە خانىم، مەيسەرە ئىسىملىك قۇلىغا: «كارۋان مەككىدىن ئايرىلىشتىن بۇرۇن، مەككىلىكلەرنىڭ ھەر قانداق بىر پىتنە-پاسات تارقاتماسلىقى ئۈچۈن، تۆگىنىڭ چۇلۋۇرىنى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا بەرگىن. ئۇلار مەككىدىن ئۇزاقلىشىپ كۆزدىن غايىپ بولغاندىن كېيىن بۇ قىممەتلىك كىيىملەرنى ئۇنىڭغا كىيدۈرگىن» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، تۆگىلىرىدىن بىرسىنى پادىشاھلارغا لايىق شەكىلدە جابدۇندۇرۇپ، قۇلى مەيسەرەگە: «مۇھەممەتنى چوڭ بىر ھۆرمەت ئىچىدە بۇ تۆگىگە مىنگۈزۈپ، چۇلۋۇرىنى قولۇڭغا ئال ۋە ئۆزەڭنى ئۇنىڭ خىزمەتكارى قاتارىدا كۆر! ئۇنىڭ روخسىتىسىز ھېچ بىر ئىش قىلغۇچى بولما، ئۇنى مۇھاپىزەت قىلىش ۋە ئۇنى خىيىم-خەتەرلەردىن قۇتقۇزۇش يولىدا جېنىڭنى پىدا قىلىشتىن باش تارتما! بارغان يەرلىرىڭلاردا كۆپ ئايلانماڭلار، بالدۇر قايتىپ كېلىڭلار، ھاشىم ئوغۇللىرىنىڭ ئالدىدا بىر تىل قىسىنچىلىقىمىز بولمىسۇن، ئەگەر بۇ دىگەنلىرىمنى ئۆز جايىدا بىجا كەلتۈرسەڭ، سېنى قۇللۇقتىن ئازات قىلىمەن ۋە قانچىلىك مال-دۇنيا تەلەپ قىلساڭ شۇنى بېرىمەن» دىدى.

كارۋان تەييارلىقلىرىنى پۈتتۈردى. مەككە خەلقى دوست-يارەن، ئۇرۇق-تۇققانلىرىنى ئۇزىتىش ئۈچۈن قايىنام-تاشقىنلىق ئىچىدە توپلاندى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تۇققانلىرى، تاغىلىرى ۋە ھاشىم ئوغۇللىرىنىڭ چوڭلىرىمۇ بۇ ئۇزۇتۇش پائالىيىتىگە كەلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ خالاسى (دادىسىنىڭ قىز قېرىنداشلىرىدىن بىرى)، ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبىرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ خىزمەتچى كىيىمى كىيگەن، تۆگىنىڭ چۇلۋۇرىنى تۇتقان ھالىتىدە كۆرۈشى بىلەن كۆڭلى بۇزۇلۇپ ھۆڭ-ھۆڭ يىغلاپ كەتتى. ئاھۇ-پەرياد چېكىپ، كۆزلىرىدىن ياشلار ئاققۇزغان ھالدا: «ئەي ئابدۇلمۇتەللىپ! ئەي زەمزەم قۇدۇقىنى قازغان ئۇلۇغ ئىنسان! ئەي ئابدۇلمۇتەللىپ! قەۋرىڭىزدىن چىقىپ، بېشىڭىزنى بۇ تەرەپكە بۇراپ مونۇ مۇبارەك نەۋرىڭىزنىڭ ھالىغا بىر قاراڭ!» دىگىنىچە دەردىنى تۆكۈپ يىغلاشقا باشلىدى. ئەبۇ تالىپمۇ خالاسى بىلەن ئوخشاش ھىس-تۇيغۇ ئىچىدە ئىدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بۇ كۆرۈنۈشلەرنى كۆرىشى بىلەن ئۇنىڭ مۇبارەك كۆزلىرىدىن ياشلىرى مەرۋايىتتەك تارام-تارام ئېقىشقا باشلىدى ۋە ئۇلارغا قاراپ تۇرۇپ: «مېنى ھەرگىزمۇ ئۇنتۇماڭلار، يات ئەللەردە غېرىپلىق تارتقىنىمنى ئويلاپ تۇرۇڭلار!» دېيىشى بىلەن، ئۇنى تىڭشاپ تۇرغان ھەممەيلەن يىغلاپ كېتىشتى. سامادىكى پەرىشتىلەرمۇ ئۇنىڭ بۇ ھالىغا جۆر بولۇشۇپ: «ئەي رەببىمىز! بۇ سېنىڭ ئۆزەڭگە ھەبىب قىلىپ ئەڭ ئۇلۇغ ماقامدا ئېھسان بۇيرۇغان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدۇر. بۇ ھالغا قېلىشىنىڭ بىر ھىكمىتى بارمۇ؟» دەپ سوراشتى. جانابى ئاللاھ پەرىشتىلەرگە: «شۇنداق، ئۇ مېنىڭ ھەبىبىمدۇر، پەقەت سىلەر مۇھەببەتنىڭ سىرىنى بىلمەيسىلەر، سۆيگەن ۋە سۆيۈلگەنلەر ئارىسىدىكى سىرلارنى تېخىمۇ بىلمەيسىلەر، بۇ ماقامنى (مەرتىۋە) ھېچكىم بىلمەس، بۇ سىرلىق ئىشتىن ھېچكىم بىر نەرسە چۈشەنمەس» دەپ جاۋاب بەردى.

ئەڭ ئاخىرى كارۋان ئاستا-ئاستا يولغا چىقىپ مەككە كۆزدىن غايىپ بولۇشقا باشلىدى. مەيسەرە، خەدىچە خانىمدىن ئالغان بۇيرۇقلار بويىچە قىممەتلىك كىيىم-كېچەكلەرنى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا كىيگۈزدى. خىلمۇ-خىل قىممەت باھالىق رەختلەر بىلەن جابدۇنغان، ھەشەمەتلىك بېزەلگەن تۆگىگە مىندۈردى. مەيسەرە چۇلۋۇرىنى قولىغا ئېلىپ تۆگىنى يېتىلەپ ماڭدى. بۇ ئۇزۇن سەپەر جەريانىدا كارۋاندىكىلەر، ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئۈستىدە، ئۇنىڭغا يولى بويى

سايە تاشلاپ ماڭغان بىر بۇلۇت ۋە قۇش شەكلىگە كىرگەن ئىككى پەرىشتىنىڭ تاكى سەپەر تۈگىگىچە ئۇنىڭ بىلەن بىللە ھەرىكەت قىلغىنىنى كۆردى.[30] مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ، كارۋان يۈرىشىدە ھېرىپ ھالىدىن كېتىپ كارۋاندىن چۈشۈپ يېتىپ قالغان ئىككى تۆگىنىڭ تۇياقلىرىنى سىلىشى بىلەن، تۆگىلەرنىڭ ئورنىدىن تۇرۇپ سۈرئەتلىرىنى تېزلىتىشىدەك ھادىسىلەرنى كۆرۈپ مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدىن بەكمۇ خۇرسەن بولۇشتى ۋە ئۇنىڭ تولىمۇ مۇبارەك بىر ئىنسان ئىكەنلىكىنى ئاستا-ئاستا بىلىشكە باشلىدى. بۇسرا دىگەن يەرگە كېلىشى بىلەن يەنە ئۇ ماناستىرنىڭ ئەتراپىدىكى بىر يەرگە چۈشتى. ئۆز كۆزى بىلەن بىر پاتمان پەيغەمبەرلىك ئالامەتلىرىگە شاھىت بولغان راھىب باھىرا ئۆلگەن ئىدى. ئۇنىڭ ئورنىغا ناستۇرا ئىسىملىك باشقا بىر راھىب كەلگەن ئىدى. ماناستىرنىڭ يېنىغا كېلىپ قونۇپ قالغان قۇرەيش قەبىلىسى كارۋاننى كۈزىتىپ تۇرغان راھىب ناستۇرا، ئۇلارغا قاراپ تۇرغان بىر پەيتتە، ماناستىر ئەتراپىدا بىر قۇرۇپ قاخشال بولغان دەرەخنىڭ ئاستىدا بىركىشىنىڭ ئولتۇرىشى بىلەن دەرەخنىڭ بىردىنلا يوپيۇرماق چىقىرىپ يېپيېشىل بولغىنىنى كۆرىشى بىلەن، مەيسەرەگە: شۇ دەرەخنىڭ ئاستىدىكى ئۇ زات كىم؟ دەپ سورىدى. مەيسەرە: بۇ كىشى قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ ھەرەم خەلقىدىن بىر كىشى، دەپ جاۋاب بەردى. راھىب: ھازىرغىچە بۇ دەرەخنىڭ ئاستىدا پەيغەمبەرلەردىن باشقا بىر كىشى ئولتۇرمىغان ئىدى، ئۇنىڭ كۆزلىرىدە ئازىراق قىزىللىق بارمۇ؟ دەپ سورىدى. مەيسەرە: شۇنداق، ئۇنىڭ كۆزلىرىدىن ئۇ قىزىللىق ھېچ يوقىمايدۇ، دىدى. ناستۇرا: ئەيسا ئەلەيھىسسالامغا ئىنجىلنى چۈشۈرگەن ئاللاھنىڭ ھەققى ئۈچۈنكى، بۇ كىشى ئاخىرقى پەيغەمبەردۇر، كەشكى ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىك مەرتىۋىسى بىلدۈرۈلگەن كۈنگىچە ياشالىسام بولاتتى، دىدى...

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، بۇسرا شەھرىدە خەدىچە خانىمنىڭ ماللىرىنى سېتىۋاتقاندا، ئۇنىڭ بىلەن سودا قىلغان بىر يەھۇدى بۇ سودىغا تازا ئىشەنچ قىلالمىغانلىقى ئۈچۈن: لات ۋە ئۇززا ئىسمىدىكى ئىككى بۇتنىڭ ئىسمى ئۈچۈن قەسەم قىلساڭ ساڭا ئىشىنىمەن، دىدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام: مەن بۇتلارنىڭ ئىسمىغا ئەسلا قەسەم ئىچمەيمەن، ئۇلارنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ قالسام، يۈزۈمنى باشقا تەرەپكە بۇراپ ئۆتۈپ كېتىمەن، دىدى. ئۇنىڭدىكى باشقا ئالامەتلەرنىمۇ كۆرگەن يەھۇدى: ماقۇل، سېنىڭ دىگىنىڭ بولسۇن! قەسەم ئىچمەنكى سەن نەق پەيغەمبەر بولىدىغان ئادەم ئىكەنسەن، دەپ ھەيرانلىقىنى ئىپادىلىدى.

مەيسەرە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن بىللە بولغاندىكى، ئۇنىڭ پۈتۈن ھەركەتلىرى، سۆزلىرى، ئۇنىڭ ھەققىدە ئاڭلىغانلىرىنى كالللىسىغا ياد ئېلىشقا باشلىدى ۋە ئۇنىڭغا بولغان ھەيرانلىقى ھەسسىلەپ ئارتىپ بېرىۋاتاتتى. مەيسەرەدە، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى بولغان بىر سۆيگۈ ۋە مۇھەببەت ئورۇن ئېلىشقا، ئۇنىڭغا ئىچ-ئىچىدىن سۆيۈنۈپ خىزمەت قىلىشقا، ھەتتا كىچىك بىر ئىشارىتىنىمۇ چوڭ بىر ئىش بىلىپ جان كۆيدۈرۈپ ئورۇنداشقا باشلىدى.

مەككىدىن ئېلىپ كەلگەن ماللار پۈتۈنلەي سېتىلىپ تۈگىگەن ئىدى. بۇ سەپەردە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بەرىكىتى بىلەن بۇرۇنقىدىن نەچچە ھەسسە پايدىغا ئېرىشكەن ئىدى. كارۋان مەككىگە قاراپ يول ئېلىپ مەررۇززاھران ۋادىسىغا كەلگەندە، مەيسەرە، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزگە مەككىگە قايتىپ كەلگەنلىك خوش-خەۋىرىنى يەتكۈزىشنى تەلەپ قىلدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ تەلىپىنى قوبۇل كۆردى ۋە كارۋاندىن ئايرىلىپ مەككىگە تۆگىسىنى چاپتۇردى.

نەفىسە بىنتى مۇنىيە خانىم بايان قىلىپ: «كارۋاننىڭ كېلىش ۋاقتىغا ئاز قالغان ئىدى. خەدىچە خانىم ھەر كۈنى خىزمەتچىلىرىنى كارۋاننىڭ كېلىپ كەلمىگەنلىكىنى بىلىپ بېقىش ئۈچۈن يوللاپ تۇراتتى. شۇ كۈنلەردىن بىرىدە مەن خەدىچە خانىمنىڭ يېنىدا ئىدىم. تۇيۇقسىز قارشى تەرەپتىن تۆگە مىنگەن بىر كىشىنىڭ قارىسى كۆرۈندى. ئۈستىدە بىر پارچە بۇلۇت سايە تاشلاپ تۇرغان ۋە قۇش شەكلىگە كىرگەن ئىككى پەرىشتە ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئۇچۇپ يۈرەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ پېشانىسىدىكى نۇر ئايغا ئوخشاش نۇر چىقىرىپ تۇراتتى. خەدىچە خانىم كەلگەن كىشىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى بىلگەندىن كېيىن كۆڭلى خاتىرجەم بولدى. پەقەت بىلمىگەن بىر قىياپەتتە: ئەجىبا، بۇ ئىسسىقتا كەلگەم كىم بولىشى مۇمكىن؟ دىدى. خىزمەتچىلىرى: مۇھەممەتكە (ئەلەيھىسسالام) ئوخشاپ تۇرىدۇ، ئۇ كەلگەن بولىشى مۇمكىن، دىدى دە، كۈرگەنلىرىگە ھەيران قالدى. بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن مۇھەممەت سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز خەدىچە ۋالىدەمىزنىڭ ماكانىغا يېتىپ كەلدى ۋە تىجارەت ئەھۋالىنى ئۇنىڭغا خەۋەر بەردى. شۇنداقلا خەدىچە خانىمغا بەرگەن خوش-خەۋەرلىرى بىلەن ئۇنى تولىمۇ رازى قىلدى.

بىر مۇددەتتىن كېيىن كارۋان مەككىگە كىردى. مەيسەرە، خەدىچە ۋالىدەمىزنىڭ قېشىغا يېتىپ كېلىشى بىلەن، پۈتۈن سەپەر بويىچە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى بىر بۇلۇتنىڭ سايىسى ئاستىغا ئالغانلىقىنى، راھىب ناستۇرانىڭ پەيغەمبەرىمىز ھەققىدە سۆزلىگەنلىرىنى، ھالىدىن كەتكەن ئورۇق تۆگىلەرنىڭ قانداق قىلىپ يۈگۈرەپ ماڭغانلىقىنى ۋە بۇنىڭغا ئوخشاش كۆرگەن بىلگەنلىرىنى ئاغىزى-ئاغىزىغا تەگمەي سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە تىلى تۇتۇلۇپ قالغۇچە مەدىيە ئوقۇدى. ھەزرەتى خەدىچە

---

[30] كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە، s:41.

بۇلارنى بىلەتتى، پەقەت بۇ سۆزلەر ئۇنىڭ ئاشىقنى كۆچەيتەتتى. مەيسەرەگە: «بۇ سۆزلەرنى باشقا ھېچ بىر ئىنسانغا سۆزلىگۈچى بولما!» دەپ جېكىلىدى.[31] ھەدىچە خانىم مەيسەرەدىن ئاڭلىغان بۇ ۋەقەلەرنى خەۋەر بېرىش ئۈچۈن، ۋاراكا بىن نەۋفەلنىڭ قېشىغا يولغا چىقتى. بۇ ۋەقەلەرنى ئاجايىپ بىر ھەيرانلىق ئىچىدە ئاڭلاپ تۇرغان ۋاراكا: «ئەي خەدىچە! ئەگەر بۇ سۆزلىگەنلىرىڭ راست بولسا، مۇھەممەت بۇ ئۈممەتنىڭ پەيغەمبەرى بولىدىكەن» دىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئون ئىككى يېشىدا ئىكەن، تاغىسى ئەبۇ تالىپ بىلەن بۇسراغىچە، ئون يەتتە يېشىدا ئىكەن، تاغىسى زۇبەيىر بىلەن يەمەنگىچە، يىگىرمە يېشىدا ئىكەن، شامغىچە، يىگىرمە بەش يېشىدا ئىكەن، ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىزنىڭ ماللىرىنى سېتىش ئۈچۈن شامغىچە سەپەر قىلغان ئىدى. ئۇ ھاياتىدا تۆت قېتىم يات ئەللەرگە سەپەر قىلدى. بۇلارنىڭ سىرتىدا ھېچ بىر زامان مەككە سىرتىغا سایاھەتكە چىقىپ باقمىغان ئىدى.

## ھەزرىتى خەدىچە بىلەن توي قىلىشى

ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىز، ۋاراكا بىن نەۋفەلنىڭ بەرگەن خوش-خەۋەرلىرى ۋە سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ گۈزەل خىسلەتلىرىنى كۆرۈشى بىلەن، ئۇنىڭ خانىمى بولۇپ خىزمىتىنى قىلىشنى شەرەپ دەپ بىلدى. نەفىسە بىنتى مۇنىيە، بۇ ئاشىق ھېكايىسنى بىلگەندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ بۇ ئىشىغا ئارلاشتى. ھەزرىتى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ھوزۇرىغا بېرىش قارارىغا كەلدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك ھوزۇرىغا كېلىپ: يا مۇھەممەت! سېنىڭ ھازىرغىچە توي قىلماسلىقىڭنىڭ سەۋەبى نىمە؟ دەپ سورىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: توي قىلىش ئۈچۈن يېتەرلىك پۇلۇم يوق بولغانلىقى ئۈچۈندۇر، دەپ جاۋاب بەردى. نەفىسە خانىم ئۇنىڭغا: يا مۇھەممەت! ئەگەر ئىپەتلىك ۋە شەرەپلىك، مال-مۈلۈك ۋە ھۆسنى-جامال ئىگىسى بولغان بىر خانىم بىلەن توي قىلىشنى خالىساڭ مەن سېنىڭ خىزمىتىڭ ئۈچۈن تەييار، دىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: ئۇ خانىم كىم؟ دەپ سورىشى بىلەن، نەفىسە خانىم بولسا: خەدىچە بىنتى ھۇۋەيلىد، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بۇ ئىشقا كىم ئەلچىلىك قىلىدۇ؟ دەپ سورىشى بىلەن، نەپىسە خانىم: بۇ ئىشقا ئۆزەم ماڭىمەن، دىدى ۋە پەيغەمبەرىمىزنىڭ ھوزۇرىدىن ئايرىلدى. ھەزرىتى خەدىچەنىڭ ئۆيىگە بارا-بارمايلا بۇ خوش-خەۋەرنى يەتكۈزدى. خەدىچە خانىم، يېقىن تۇققىنى ئامىر بىن ئەساد ۋە ۋاراكا بىن نەۋفەلنى ئۆيىگە چاقىرىپ ئەھۋالدىن خەۋەردار قىلدى. بۇنىڭ بىلەن بىرگە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا بىر ئەلچى ئەۋەتىپ، مۇۋاپىق بىر ۋاقىتتا كېلىشىگە ئىجازەت بەردى. ئەبۇ تالىپ ۋە ئۇرۇق تۇققانلىرىمۇ بۇ خەيىر ئىشى ئۈچۈن پۈتۈن تەييارلىقلارنى ھازىرلاپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى يانلىرىغا ئېلىپ خەدىچە ۋالىدەمىزنىڭ ئۆيىگە يول ئېلىشتى.

خەدىچە ۋالىدەمىز ئۆيىنى سەرەمجانلاشتۇرۇپ، بۇ خوشاللىق كۈنگە شۈكرى قىلىش نىيىتىدە پۈتۈن زىبۇ-زىننەتلىرىنى خىزمەتچىلىرىگە ھەدىيە قىلىش بىلەن بىرگە ئۇلارنى قۇللۇقتىن ئازات قىلدى. ھەزرىتى مۇھەممەت، خەدىچە خانىمنىڭ ئۆيىگە تاغىلىرى بىلەن بىرلىكتە قەدەم-تەشرىپ قىلدى. ئەبۇ تالىپ: «ياراتقان ئۇلۇغ ئاللاھقا شۈكۈرلەر بولسۇن، بىزنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادىدىن ۋە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىن قىلدى. بىزنى بەيتۇللاھنىڭ مۇھاپىزەتچىلىرىدىن قىلدى. ئىنسانلارنىڭ قىبلىسى، ئالەملەرنىڭ تاۋاپ قىلغىنى بۇ مۇبارەك خانەنى، پۈتۈن يامانلىقلاردىن مۇھاپىزەت قىلىنغان بۇ ھەرەم-شەرىپنى بىزگە مۇيەسسەر قىلدى. بىر قورساق ئىنىم ئابدۇللاھنىڭ ئوغلى مۇھەممەت شۇنداق مۇبارەك ئىنسانكى، قۇرەيشتە ئۇنىڭ بىلەن ھېچ كىمنى سېلىشتۇرغىلى بولماس، گەرچە مال-دۇنياسى ئاز بولسىمۇ، جىيەنىمنىڭ شان-شۆھرىتى، ئۈستۈن ئەخلاقى ھەممىڭلارغا ئاياندۇر. بىز خەدىچە بىنتى ھۇۋەيلىتنى ھالال جۈپتى بولۇشقا تەلەپ قىلىمىز، مېلىمدىن قانچىلىك تەلەپ قىلىسىلەر؟ قەسەم ئىچىمەنكى مۇھەممەتنىڭ مەرتىۋىسى ئۇلۇغدۇر» دىدى. ۋاراكا بىن نەۋفەل بۇ دىئالوگلارنى تەستىقلىدى، خەدىچە ۋالىدەمىزنىڭ تاغىسى ئامىر بىن ئەسەد: «شاھىت بولۇڭلاركى، خەدىچە بىنتى ھۇۋەيلىتنى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا خوتۇنلۇققا بەردىم» دىدى. شۇنداق قىلىپ بۇ ئىككى جاننىڭ نىكاھى ئوقۇلدى. بىر رىۋايەتكە قارىغاندا، توي سېلىقى تۆت يۈز مىسقال ئالتۇن، يەنە بىر رىۋايەتكە قارىغاندا، بەشيۈز دىرھەم، بۇنىڭدىن باشقا يەنە بىر رىۋايەتكە قارىغاندا، يىگىرمە تۆگە ئىدى.[32]

ئەبۇ تالىپ، توي زىياپىتى ئۈچۈن بىر تۆگە سويۇپ، شۇ كۈنگىچە ھېچ كۆرۈلۈپ باقمىغان بىر توي زىياپەتى بەردى. توي خوشاللىقى ئۇ بىر جۈپلەرگە نېسىپ بولدى. خەدىچە خانىم پۈتۈن مال-بىساتىنى شۇ كۈندىن ئېتىبارەن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا

[31] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:59.

[32] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،I،43؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،9؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،II،231؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،s:41.

ھەدىيە قىلدى ۋە «بۇ مال-دۇنيارىمنىڭ ھەممىسى ئۇلۇغ ئىنسانغا ئائىتتۇر، مەن ساڭا مۇھتاج ۋە سېنىڭ مىننەت ساياڭدە بولىمەن» دىدى.

ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىز، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن ئۆتكەن نىكاھ ھاياتىدا، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ھەر دائىم يار-يۆلەك بولدى ۋە ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ تويي ھاياتىنى تاكى خەدىچە خانىم ۋاپات بولغانغا قەدەر يىگىرمە بەش يىل داۋام قىلدى. بۇنىڭ ئون بەش يىلى بولسا، پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇن، ئون يىلى بولسا، پەيغەمبەر بولغاندىن كېيىن بولۇپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام تۇنجى ئايالى ھەزرىتى خەدىچە خانىم ھايات ۋاقتىدا، ئۇنىڭدىن باشقا ھىچبىر ئايال زاتى بىلەن تويي قىلمىدى. ئىككى ئوغۇل، تۆت قىز باللىق بولدى. بۇلار: قاسىم، زەينەپ، روقىيە، ئۇممۇ گۇلسۇم، پاتىمە ۋە ئابدۇللاھلار (تايىيىب ۋە تاھىر) ئىدى. پەيغەمبەرلىك ھاياتىدا، نىكاھلانغان ھەزرىتى مارىيەدىن ئىبراھىم ئىسىملىك بىر ئوغلى بولغان ئىدى. باشقا ئاياللىرىدىن باللىسى بولمىدى. زەينەپ قىزلىرىنىڭ ئەڭ چوڭى، ئەڭ كىچىكى پاتىمە بولۇپ، ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان قىزى ئىدى. ھىجرەتتىن ئون ئۈچ يىل بۇرۇن تۇغۇلدى. ئەركەك ئەۋلاتلىرى بولسا، كىچىك يېشىدىلا ۋاپات بولدى. ھەزرىتى پاتىمەدىن باشقا پۈتۈن قىزلىرى ئۇنىڭدىن بۇرۇن ۋاپات بولدى. پاتىمە ۋالىدەمىزمۇ دادىسىدىن ئالتە ئاي كېيىن ۋاپات بولغان بولۇپ ھەزرىتى ئالى بىلەن تويي قىلغان ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ نەسلى، سۆيۈملۈك قىزى پاتىمە بىلەن داۋام قىلدى.[33]

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىز بىلەن تويي قىلغاندىن كېيىنمۇ تىجارەت بىلەن شۇغۇللاندى. تىجارەتتىن تاپقان پۇللىرىنى مېھمانلارنى كۈتۈش، يېتىم-يېسىرلارغا ۋە يوقسۇللارغا ياردەم قىلىش ئىشىغا سەرىپ قىلاتتى.

## زەيد بىن ھارىسە

زەيد بىن ھارىسە باللىق چاغلىرىدا، ئاپىسى سۇدا بىلەن بىرلىكتە تۇققانلىرىنى يوقلاش ئۈچۈن سەپەرگە چىققان ئىدى. يول سەپىرىدە باشقا بىر قەبىلىنىڭ ھۇجۇمىغا ئۇچرىدى. زەيىتنى ئەسىرگە ئېلىشتى، مەككىدىكى سۇكى ئۇكاز دىگەن كىچىك بازارغا، قۇل قىلىپ سېتىش ئۈچۈن ئېلىپ كەلدى. ھەزرىتى خەدىچە خانىمنىڭ جىيەنى ھاكىم بىن ھىزام، زەيىتنى تۆت يۈز دىرھەمگە سېتىۋالدى. بۇ قۇلنى ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىزگە ھەدىيە قىلدى، ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىز بولسا، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ھەدىيە قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن ھەزرىتى خەدىچە خانىمنىڭ ئائىلە قۇرغان زامانلىرى ئىدى. پەيغەمبەرىمىز زەيىتنى دەرھال قۇللۇقتىن ئازات قىلدى. ھالبۇكى ئازات قىلىنغان زەيد بىن ھارىسەنىڭ بارىدىغان بىر يېرى يوق بولغىنىدەك، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ ئۆزىگە قارىغۇدەك بىر ياردەمچىسى يوق ئىدى. زەيىت مەمنۇنىيەت ئىچىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدا قالدى. زەيد بىن ھارىسە، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكى تېخى ۋەھى قىلىنمىغان چاغلىرىمۇ ئادالەت، ئىنساپ، مەرھەمەت، ئىنسان سۆيگۈسى، خۇش-خۇي، شەرەپلىك، مەرتلىك، ۋەدىسىگە ۋاپا قىلغان، ئامانەتكە خىيانەت قىلمىغان، ياردەم سۆيەر، پىداكار، ئىشەنچ ئېگىسى، مەزلۇمنى، كەمبەغەلنى ۋە يېتىم-يېسىرلارنى ھىمايە قىلىدىغان، باللىلارنى چوڭقۇر مۇھەببەت بىلەن سۆيگەن، دۇرۇست، ھەق سۆزلىگەن، نازاكەتلىك، كەمتەر، سوغاق قانلىق، كىشىلىك مۇناسىۋەتلەرگە ماھىر، جاسارەت ۋە يىگىتلىكتە كۆرۈنگەن، بىلىنىپ-بىلىنمىگەن ھەر تۈرلۈك ئەخلاقلارنى تولۇقلاش ئۈچۈن يارىتىلغان، ھەر تەرەپتىن پۈتۈن مەۋجۇداتتىن ئۈستۈن يارىتىلغان، ھەر كىشىنىڭ ئىشەنچىسىگە ئېرىشكەن ۋە بۇ سەۋەپلەردىن «ئەل ئەمىن» لەقىمىگە لايىق كۆرۈلگەن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدىن كۆرگەن ياخشى مۇئامىلىسى سەۋەبىدىن، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى ئاتا-ئانىسىدىنمۇ بەتەر ياخشى كۆرەتتى ۋە ئۇنىڭدىن ئايرىلىشنى ھىچ خالىمايتتى. ئاتا-ئانىسى، ئوغلىنىڭ قەيەرلەردە يۈرگەنلىكىنى ۋە ئوغلىنىڭ بېشىغا نىمە ئىشلارنىڭ كەلگىنىدىن خەۋەرسىز ئىدى. دادىسى ھارىسە بولسا، بالىسىنىڭ قايغۇسىدا كۆيۈپ كۈل بولغان ئىدى. ھەر يەرگە قاتىراپ ئوغلىنى ئىزدەپ يۈرەتتى. يەمەندىن دۇنيانىڭ ھەر تەرىپىگە يولغا چىققان ئۇرۇق-تۇققان، دوست-بۇرادەرلىرىگە، ئوغلىنىڭ ئىز-دىرىكىنى قىلىشنى جىكىلەپ تۇراتتى. ئوغلى زەيىتتىن بىر خەۋەر كېلىشنى ئارزۇ قىلاتتى، شېئىر ئوقۇپ، كۆز ياشلىرىنى تۆكۈپ ئوغلىنى ئەسلەيتتى. ئوغلىغا بولغان ئوتلۇق سېغىنىشنى شۇنداق بىر شېئىرى بىلەن ئىپادىلىگەن ئىدى:

[33]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 61~59:s ؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 132~85،131~82،I؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، 295~293،III.

يىغلىسدىم زېمىنمگە بىلمەيمەن نېمە قىلدى؟
ساقمۇ ياكى ئۇنىڭغا ئەجەلمۇ كەلدى؟

سورىما ئەي كۆڭۈل بىھۇدە ئۇنى،
بىلەلمەيسەن مازارى يا چوققا، يا قىيا.

زېمىن، قوزام، كەتكەننىڭ قايتىپ كېلىشنى بىلسەم، ئاھ،
سەندىن باشقىسىنىڭ قايتىپ كېلىشنى خالىمايمەن، ئاللاھ.

ئەسلەيمەن شامال چىققاندا، قەيەردە بىر بالا كۆرسەم ئۇنى،
ۋە قۇياش چىققاندا ھەر سەھەر ئەسلىتەر سېنى.

پەرياد، جىگەر پارەم ئۈچۈن مىڭلارچە پەرياد،
مىنىپ ئېشىكىمگە ئىزدەيمەن، ھالىم بولسىمۇ بەربات.

مەن ۋە ئېشىكىم بىلمەيمىز نە زېرىكمەك، زارلانماق،
ئېھتىمالى بولسا ئوغلۇمنىڭ تېپىلىپ ئالدىمغا چىقماق.

نەقەدەر ئۆمۈت ئىنساننى ئالدىسمۇ ئۇ پايدۇر نىھايەت،
ئوغۇللۇرۇم! قەيس، ئەمىر، يەزىد، جەبەل؛ زېمىن سىلەرگە ئامانەت.

نەتىجىدە، ئىسلامىيەتنىڭ كېلىشىدىن بۇرۇن، بەنى كەلىب قەبىلىسىنىڭ كەبىگە زىيارەتكە كەلگەنلىرىدىن بەزىلىرىنىڭ، ھەزرەتى زېمىنىنى كۆرۈپ ئۇنى تونۇۋېلىشتى. زېمىت ئۇلارغا: «ئائىلەمنىڭ مېنىڭ ئۈچۈن نالە-پەرياد چېكىدىغىنىنى ياخشى بىلىمەن، مېنىڭ بۇ بېيىتلىرىمنى ئۇلارغا يەتكۈزۈڭلار!» دەپ تۆۋەندىكى شېئىرنى ئوقۇغان ئىدى:

كۆيىدۇ يۈرىكىم، يىراقتىمەن ئۆيۈمدىن،
قوشنىمەن كەبىگە، يىراق بولسامىمۇ ئاتا-ئانامدىن.

ئازابىڭلار ھەرگىزمۇ قەلبىڭلارنى ياقمىسۇن،
مېنىڭ ئۈچۈن پەريادىڭلار ئەرشكىچە چىقمىسۇن.

ھەمدە بولسۇن ئاللاھقا، شۇنداق بىر ماكاندىمەن،
مەن كۆرگەن شەرەپ ۋە ياخشىلىقتىن ھەر زامان دۇئادىمەن.

ھارىسە ئوغلۇنىڭ خەۋىرىنى ئالغاندىن كېيىن بەك خوشال بولدى. دەرھال قېرىندىشى كاب بىلەن بىرلىكتە يېنىغا نۇرغۇن پۇل-پىچەك ئېلىپ مەككىگە يولغا چىقتى. مەككىگە يېتىپ كېلىشى بىلەنلا مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىنى ئىزدەپ تاپتى ۋە ھۇزۇرىغا كىرىشى بىلەنلا: «ئەي قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ ئەپەندىسى! ئەي ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ نەۋرىسى! ئەي بەنى ھاشىم جەمەتىنىڭ ئەۋلادى! سىزلەر ھەرەمى-شەرىپنىڭ خوشنىلىرى! مېھمانلارغا ئېكرام ئېگىسى، ئەسىرلەرگە رەھىم شەپقەتچى، ئۇلارنى ئاسارەتتىن قۇتقۇزىدىغان، قولىڭىز بولغان ئوغلۇمنىڭ قۇرتۇلۇشى ئۈچۈن قانچە پۇل ئالسىڭىز ئېلىڭ، دېگەن پۇلنى بېرىمەن. ئوغلۇمنى ماڭا قايتۇرۇپ بېرىڭ! بۇ ئارزۇيۇمنى رەت قىلمىسىڭىز!» دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم: «زېمىنىنى چاقىرىپ بۇ ئەھۋالدىن خەۋەردار قىلايلى، ئۇنى ئەركىن قىلىپ قويۇپ بېرەيلى، سىز بىلەن كېتىشنى خالىسىلا سىز بىر

تىپىن خەجلىمەستىن ئۇنى ئېلىپ كېتىڭ، ئەگەر مەن بىلەن قېلىشنى خالىسا، ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر مېنى تاللاپ يېنىمدا قېلىشنى خالىسا، ئۇ كىشىنى مەن ھەرگىز يېنىمدىن ئايرىمايمەن، يېنىمدا قەدىرلەپ ساقلايمەن» دېدى.

ھارىسە ۋە قېرىندىشى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆزلىرىدىن تولىمۇ مەمنۇن بولدى ۋە: «سەن بىزگە تولىمۇ ئادالەتلىك ۋە ئىنساپلىق مۇئامىلە قىلدىڭ» دېدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، زەيتنى ھۇزۇرىغا چاقىرتىپ، ئۇنىڭدىن: «بۇ كىشىلەر بىلەن تونۇشامسىلەر؟» دەپ سورىدىشى بىلەن: «شۇنداق، بىرسى دادام، يەنە بىرسى تاغام» دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئارقىدىنلا: «ئەي زەيد! سەن مېنىڭ كىم ئىكەنلىكىمنى بىلدىڭ، ساڭا بولغان شەپقەت ۋە مەرھەمىتىمنى، مۇئامىلەمنى كۆردۈڭ. بۇلار سېنى ئېلىپ كېتىش ئۈچۈن كەلدى. سەندىن سورايدىغىنىم، يا مېنى تاللاپ بۇ يەردە قال، يا ئۇلارنى تاللاپ ئۇلار بىلەن يۇرتۇڭغا قايتىپ كەت» دېدى. دادىسى بىلەن تاغىسى، كۆڭۈللىرىدە زەيد بىزنى تاللايدۇ دەپ پەرەز قىلىپ، ئۇنى ئېلىپ قايتىش خىيالىنى سۈرۈۋاتقان ئىدى. ئەمما زەيت: «مەن ھېچكىمنى تاللىمايمەن، سىز مېنىڭ دادام، سىز مېنىڭ تاغام ئورنىدا، سىزنىڭ يېنىڭىزدا قېلىشنى خالايمەن» دېدى.

دادىسى بىلەن تاغىسى ھەيرانلىق ئىچىدە قالدى. دادىسى زەيتكە خاپا بولغان ھالدا: «لەنەت بولسۇن ساڭا! دېمەك سەن قۇللۇقنى ئەركىنلىككە، ئاپاڭغا، داداڭغا، تاغاڭغا ئۈستۈن كۆردۈڭ!» دېدى. زەيت دادىسىغا: «جېنىم دادا! مەن بۇ زاتتىن شۇنداق بىر مەرھەمەت ۋە خۇش مۇئامىلە كۆردۈمكى، ئۇنىڭغا ھېچكىمنى تەڭ ئورۇنغا قويالمايمەن» دەپ جاۋاب بەردى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، زەيتنى بەكمۇ ياخشى كۆرەتتى. ئۇنىڭ بۇ قېتىم ئۆزىگە بولغان بۇ ساداقىتىنى ۋە مۇھەببىتىنى كۆرۈشى بىلەن ئۇنى كەبە مۇھەررەمگە ئېلىپ كېلىپ، ئۇ يەردىكى ئىنسانلارغا خىتاپ قىلىپ: «ھەممىڭلار شاھىت بولۇڭلار! زەيد مېنىڭ ئوغلۇمدۇر. ئۇ ماڭا ۋارىس، مەنمۇ ئۇنىڭغا ۋارىس» دېدى. دادىسى ۋە تاغىسى بۇ ئەھۋالنى كۆرۈشى بىلەن ئۇرلانىڭ ئاچچىقلىرى ياندى. خاتىرجەملىك ئىچىدە مەملىكەتلىرىگە قايتىشتى. ئاسخابى لېرەم بۇ ۋەقەدىن كېيىن زەيتكە، زەيت بىن مۇھەممەت (مۇھەممەتنىڭ ئوغلى) دېيىشكە باشلىدى. مەلۇم بىر زاماندىن كېيىن، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئازخاب سۈرىسىدىكى بەشىنچى ۋە قىرىقىنچى ئايەتلىرىدە: «ئەۋلاتلىرىڭلارنى ئۆز دادىلىرىنىڭ ئىسمى بىلەن چاقىرىڭلار! بۇنداق ئاتىماق ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ئەڭ مۇۋاپىق بولغىنىدۇر، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام سىزلەردىن ھېچبىر ئەركەكنىڭ (زەيتكە ئوخشاش) دادىسى ئەمەستۇر» بۇيرۇقلىرى بىلەن ئەۋلاتلىق قىلماق ئەمەلدىن قالدۇرۇلىشى بىلەن، ھەزرەتى زەيت دادىسىنىڭ ئىسمى بىلەن، يەنى ھاسىرانىڭ ئوغلى زەيد (زەيد بىن ھاسىرا) دەپ ئاتىلىشقا باشلىدى.[34]

## كەبىدىكى قازىلىق

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوتتۇز بەش ياشقا كىرگەن ۋاقتىدا، كەبىنىڭ قازىلىقىنى ئۈستىگە ئالغان ئىدى. ئۇ ۋاقىتتا، يامغۇر ۋە كەلكۈن سۈيى دەستىدىن كەبىنىڭ تاملىرى ئېغىر دەرىجىدە زەخمەت كۆرگەن ئىدى. بۇ زامانلاردا چىققان بىر ئوت ئاپىتىدە كەبە تامامەن خاراپ بولغان ئىدى. ئىمارەتنى قايتىدىن ياساشقا توغرا كەلگەن بولۇپ، بۇ مەقسەتتە قۇرەيش قەبىلىسىدىكى چوڭ-كىچىك توپلىنىپ كەبىنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ياسىغان يەرگىچە بۇزۇپ، يېڭىدىن ياساشقا باشلىدى. ھەر بىر قەبىلىگە بىر ئۆلۈش يەر بۆلۈنۈپ، تاملىرىنى قوپۇرۇشقا باشلىدى. بۇ ئىشنىڭ ئۇلۇغ بىر شان-شۆھرەت ئېلىپ كەلگۈچى ئىش ئىكەنلىكىنى ياخشى بىلگەن ھەر قايسى قەبىلىلەر، ھاجەرۇلئەسۋەد تېشىنى يەرىگە قويىدىغان ۋاقىتتا، ئۆز-ئارا بىرلىككە كېلەلمىدى. ھەر بىر قەبىلە بۇ شەرەپكە ئېرىشمەك ئۈچۈن، بىر-بىرسى بىلەن تارتىششقا باشلىدى، ئابدۇددار ئوغۇللىرى: «ئەگەر بۇ ئىشنى بىزدىن باشقا بىرسى قىلسا، بىز قان تۆكىمىز» دەپ قەسەم ئىچىشتى. تۆت-بەش كۈن داۋام قىلغان بۇ تالاش-تارتىشتا بىر-بىرىگە يول قويماسلىقى سەۋەبىدىن قان تۆكۈلۈش دەرىجىسىگە يېتىپ باردى. بۇ تالاش-تارتىش داۋامىدا ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ئەركەك تۇققانلىرىدىن ياشانغان بىرسى ھۆزەيفە بىن مۇگىرە: «ئەي قۇرەيش جامائەتى! كېلىشەلمىگەن بۇ ئىشڭلار ئۈستىدىن توغرا بىر ھۆكۈم بەرمەك ئۈچۈن، شۇ دەرۋازىدىن ئەڭ بالدۇر كىرگەن بىرسىنى ئۆزەڭلارغا قازى قىلىپ بېكىتىڭلار!» دېدى. كەبىگە قارىتىپ توغرا ئېچىلغان بەنى شەيبە دەرۋازىسىنى كۆرسەتتى ۋە بۇ دەرۋازىدىن ئەڭ دەسلەپتە كىرىدىغان، شۇنداقلا بۇ نازۇك ئىشنى ئەڭ ئادىل بىر تەرەپ قىلىدىغان بىرسىنىڭ كېلىشنى ساقلاشقا باشلاشتى. كۈتە-كۈتە ئاخىرى دەرۋازىدىن، دۇرۇست ۋە توغرا سۆزلۈك، ئۈستۈن ئەخلاق ئېگىسى

[34]بۇخارى، «تەپسىر»، II؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 487.

ئىكەنلىكىگە شاھىت بولۇشقان، ئەل ئەمىن يەنى مۇتلەق ئىشەنچلىك دەپ قارالغان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈشتى ۋە «ئويلىغىنىمىزدەك بىرسى كەلدى، ئۇنىڭ ھۆكۈمىگە بىز رازى» دېيىشتى.

بۇ يەردىكى ھال-ئەھۋالنى، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا چۈشەندۈرۈشى بىلەن، ئۇلاردىن بىر ياغلىق تەلەپ قىلدى. ياغلىقنى يەرگە يايدى ۋە ھاجەرۇلئەسۋەد تېشىنى ياغلىقنىڭ ئۈستىگە قويۇپ: «ھەر قەبىلىدىن بىر كىشى ياغلىقنىڭ بىر ئۇچىدىن تۇتسۇن» دىدى. تاشنى قويىدىغان يەرگىچە كۆتۈرۈپ ئېلىپ كېلىشتى. ئاخىرىدا تاشنى ئۆز قولى بىلەن كۆتۈرۈپ يەرىگە قويدى. شۇنداق قىلىپ، چوڭ بىر قان تۆكۈلۈشكە سەۋەبچى بولغان بۇ ئىشنى مۇشۇنداق ھەل قىلغان بولدى. ئۇنىڭ بۇ ھەركىتىدىن ھەممەيلەن رازى بولۇشتى ۋە تام قوپۇرۇشنى كەلگەن يەرىدىن باشلاپ داۋام قىلىشقا باشلىدى.[35]

ھەر ئىشتا زىكىر ئېيتاتتى، نامى رەھمان ئۇ كەرەم كانى،
سانائۇ ھەمدۇ پەيغەمبەر ئىدى كان ئۇ كەرەم كانى.

ئۇ ئىدى، گۈزەللىك ساھىبى، ئىللىق مۇلايىم ھەم، مەنبە،
كى خۇلقى ھۆسنى بىلەن تولغانتى ئۇ جان ئۇ كەرەم كانى.

ھەقنىڭ مەخلۇقىغا ئىززەتۇ ئېكرام ئەيلەپ، لىللاھ،
ئېتەتتى بارچە خەلققە خەير ئېھسان ئۇ كەرەم كانى.

# پەيغەمبەرلىكى ۋە دەۋەت بىلەن ئۆتكەن ھايات

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى (سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم)، ئوتتۇز يەتتە يېشىغا كىرگەندە، غايىپتىن: «يا مۇھەممەت!» دەپ ئۈنى چاقىرغان ئاۋازلارنى تۇيۇپ تۇراتتى. ئوتتۇز سەككىز يېشىغا كەلگەندە بولسا، كۆزىگە خىلمۇ-خىل نۇرلار كۆرۈنۈشكە باشلىدى. بۇ بىئاراملىقلىرىنى پەقەت ۋە پەقەت ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىزگىلا سۆزلەپ بىرەتتى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىكىنىڭ بىلدۈرۈلۈش ۋاقتى يېقىنلىششى ئاز قالغان كۈنلەردە، شۇ چاغلاردىكى مەشھۇر ئەدىپلەردىن كۇس بىن سائىدە، ئۇكاز بازىرىدا، تۆگىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇپ، بۇ بازارغا توپلانغان ئىنسانلارغا سۆزلىگەن خۇتبىسىدە، ئۇنىڭ پات يېقىندا كېلىدىغانلىقىنىڭ خوش-خەۋىرىنى بەرگەن ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزمۇ بۇ خۇتبىنى تىڭشاۋاتقانلارنىڭ ئارىسىدا بار ئىدى. كۇس بىن سائىدە، بۇ مەشھۇر خۇتبىسىنىڭ مەلۇم بىر بۆلىكىدە شۇنداق بايان قىلىپ: «ئەي ئىنسانلار! كېلىڭلار، ساقلاڭلار، ئىبرەت ئېلىڭلار! ھايات يۈرگەنلەر بىر كۈنى ئۆلۈر، ئۆلۈم يامان بىر كۈندۇر، بولغۇلۇق بولۇر!...زەڭ قويۇپ، دىققەت بىلەن ئاڭلاڭلار! ئاسماندىن بىر خەۋەر بار، يەر-يۈزىدە ئىبرەت ئالغۇدەك نۇرغۇن ئىشلار بار!...ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا بىر دىن!...ۋە ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلىدىغان بىر پەيغەمبەر كېلىش ئالدىدا، ئۇنىڭ كېلىشى پات يېقىندا، ئۇنىڭ سايىسى بېشىڭلارغا چۈشكۈدەك دەرىجىدە يېقىنلاشتى. ئۇنىڭ سۆزىگە قۇلاق سالغانلار، ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرگەنلەر نىمىدىگەن مۇبارەك ئىنسانلار، ۋاي! ئۇنىڭغا قارشى چىقىپ ئېسيان قىلغان ئۇ بىچارىنىڭ ھالىغا! لەنەتلەر بولسۇن، ئۆمرى غەپلەت ئىچىدە ئۆتكەن ئۈممەتلەرگە!...» دىگەن ئىدى.

بۇ زامانلاردا، ئەرەپ ئارىلىدا ئىنسانلار ئىلاھى مىزانلاردىن ئۇزاق قالغان، باي بىلەن يوقسۇل، ئاجىز بىلەن كۈچلۈك، ھۆر بىلەن قۇل دىگەندەك پەرقلىق تەبىقىلەرگە ئايرىلغان بولۇپ، ئۈستۈن ئورۇندىكىلەر تۆۋەن ئورۇندىكىلەرگە زوراۋانلىق قىلىدىغان، ئۇلارنى ئىنسان ئورنىدا كۆرمەيدىغان، ئاجىزلارنىڭ ماللىرىنى زورلۇق-زومبۇرلۇق بىلەن تارتىۋالىدىغان ۋە بۇ ئىشلارنى توسايدىغان بىر ھۆكۈمەتمۇ يوق ئىدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۇلارغا بەرگەن ئەڭ تەمەللى ھايا ۋە قورقۇدىنمۇ ئۇزاق، ئەخلاق-پەزىلىتى بۇزۇلغان ئىدى. ھەر تۈرلۈك ئەخلاقسىزلىقلارنى، ئىزەت-ھۆرمەت ۋە شەرمى-ھايانى ئاياقلىرى ئاستىدا دەپسەندە قىلاتتى. ئەخلاقسىز قىلمىشلارنى بىخارامان قىلاتتى. قىمار ئويناش، ھاراق ئىچىش دىگەندەك ئىشلار كۆڭۈل ئېچىش ئادىتىگە ئايلانغان ئىدى. ئاخىرى تۈگمىگەن قاتىللىق ۋەقەلىرى، زىنا ۋە باسقۇنچۇلۇق ۋەقەلىرى، جەمىيەتنى ئاستىن-ئۈستۈن قىلغان ئىدى. مەسۇم ئىنسانلارنىڭ ئاھۇ-پەريادلىرى

[35]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:83~105؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،192~198؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،145~147؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، III،298~305.

ئاسماننى تىترەتكىدەك ھالغا كەلگەن ئىدى. ئەخلاقى جەھەتتىن چوڭ بىر بۇزۇلۇش مەيدانغا كەلگەن بولۇپ، ئىنسانلار جاھىلىيەت دېڭىزىدا بوغۇلغان ئىدى. ئاياللار ئاددى بىر مالغا ئوخشاش ئېلىنىپ سېتىلاتتى، قىز ئەۋلاتلىرىنى تىرىك پېتىلا ئىنسان قېلىپىدىن چىققان ھالدا كۆمىۋېتەتتى. ئەڭ يامان بولغىنى بولسا، تاش يېرەكلىكى ۋە ساغلام دىنى ئىمانغا، مەرھەمەتتىن ئۇزاق قالغان بۇ ئىنسانلار، ئۆز قوللىرى بىلەن ياساپ چىققان، ئۆزلىرىگە نە پايدا، نە زىيان ئېلىپ كېلەلمەيدىغان بۇتلارغا چوقۇناتتى ۋە ئۇلارغا چوقۇنۇشنى ئۇلۇغ بىر شەرەپ بىلەتتى.

ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تارتىپ ھازىرغىچە دۇنيادا بۇنداق بىر ۋەھشىلىك، خۇراپاتلىق، ئەخلاقسىزلىق، ئىمانسىزلىق ۋە مەنىۋى كېسەللىك كۆرۈلۈپ باقمىغان ئىدى. ئىنسانلار، ئىنسان تېرىسىگە ئورنىۋالغان بىر ھايۋان ئىدى. ھەممە كىشى بىر-بىرسىگە دۈشمەن، جەمىيەت پارتىلاش ھالىتىدە تۇرغان بىر يانار تاغقا ئوخشايتتى. ئىنسانلارنىڭ ھۇزۇر ۋە خاتىرجەملىككە ئېھتىياجى شۇنچىلىك يوقالغان، ئۇلار ھاياتتىن تويغان ئىدى. ئۇلارنىڭ ھۇزۇر ۋە خاتىرجەملىككە ئېگە بولۇشى ئۈچۈن، بۇ قاراڭغۇ زۇلمەتتە، بىر سائادەت قۇياشىنىڭ تۇغۇلۇشى لازىم ئىدى. ئۇنىڭ تۇغۇلۇشى بىلەن، ئىمانسىزلىقنىڭ ئورنىنى ئىمان، زۇلۇمنىڭ ئورنىنى ئادالەت، نادانلىقنىڭ ئورنىنى ئىلىم-ئېرپان ئېلىپ، ئىنسانلار ئەبەدى بىر ھۇزۇر دۇنياسىغا قەدەم ئالاتتى.

نەتىجىدە سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، باشتا ئىلاھى چۈشلەر كۆرۈشكە باشلىدى. ھەدىس شەرىپلەردە، ۋەھىينىڭ ئەڭ باشتا ئىلاھى چۈشلەر ئارقىلىق باشلايدىغانلىقىنى قەيت قىلغان ئىدى. ئۇنىڭ چۈشىدە كۆرگەنلىرى بىرمۇ بىر رىئاللىققا ئايلىناتتى. بۇ ئەھۋال دەل ئالتە ئاي داۋاملاشتى. ۋەھى كېلىش ۋاقتى يېقىنلىشىشى بىلەن «يا مۇھەممەت!» دىگەن ئاۋازلار كۆپىيىشكە باشلىدى. بېشىغا بۇ ئىشلار كەلگەندىن كېيىن يالغۇزلۇقنى ياخشى كۆرىدىغان، ئىنسانلاردىن ئۇزاق تۇرۇشنى خالايدىغان بولۇپ قالدى. ئۇ ھىرا دىگەن تاغدىكى بىر ئۆڭكۈرگە بېرىپ ئۆزى يالغۇز تەپەككۇر قىلىشقا باشلىدى. بەزى ۋاقىتلاردا مەككىگە كېلىپ تاۋاپ قىلىپ كېتەتتى ۋە تەكرار سائادەت خانىسىگە كېتەتتى ۋە بىر مەزگىل قالغاندىن كېيىن، سۇ ۋە ئوزۇق-تۈلۈكنى ئېلىپ يەنە ھىرا تېغىدىكى ئۆڭكۈرگە قايتىپ ئۇ يەردە تەپەككۇر ۋە ئىبادەتلەر بىلەن شۇغۇللىناتتى. بەزى ۋاقىتلاردا ئۆڭكۈردە بىر قانچە كۈن قالاتتى، بۇ ۋاقىتلاردا ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىز ئۇنىڭغا يىمەك-ئىچمەك ئەۋەتەتتى ياكى ئۆزى ئېلىپ باراتتى.[36]

# تۇنجى ۋەھى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز قىرىق يېشىغا كەلگەندە، رامىزان ئايلىرىنىڭ بىر كۈنىدە ھىرا تېغىدىكى ئۆڭكۈرگە كېلىپ ئىستىقامەت قىلىۋاتاتتى. رامىزان ئېيىنىڭ ئون يەتتىسى، دۈشەنبە كۈنى كېچىسى، يېرىم كېچىدىن سەل ئۆتكەن ۋاقىتتا، بىرسىنىڭ ئۇنىڭ ئىسمىنى چاقىرغانلىقىنى ئاڭلاپ بېشىنى كۆتۈرۈپ ئەتراپقا قارىدى. بىر ئاز ۋاقىتتىن كېيىن بۇ ئاۋازنى قايتا ئاڭلىشى بىلەن ئەتراپىنىڭ نۇرلار بىلەن پۈركەنگەنلىكىنى كۆردى. ئارقىسىدىن جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كەلدى ۋە ئۇنىڭغا: ئوقۇ! دىدى. ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: مەن ئوقۇشنى بىلمەيمەن، دىدى. پەرىشتىنىڭ تاقىتى تاق بولۇپ ئۇنى قۇچاقلاپ تۇتۇپ قاتتىق بىر سىقتى ۋە ئۇنىڭغا: ئوقۇ! دىدى. ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا يەنە: مەن ئوقۇشنى بىلمەيمەن، دىدى. پەرىشتە ئۇنى يەنە بىر قېتىم قاتتىق بىر سىقتى ۋە: ئوقۇ! دىدى. پەيغەمبەر يەنە: مەن ئوقۇشنى بىلمەيمەن، دېيىشى بىلەن، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۈچىنچى قېتىم قاتتىق بىر سىقتى ۋە: «(ئەي مۇھەممەت!) ياراتقان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن ئوقۇ! ئۇ ئىنساننى ئۇيۇغان قاندىن ياراتتى! ئوقۇ، ئاللاھ ئۇلۇغ لۇتۇپ ئېگىسىدۇر، ئۇ، قەلەم بىلەن يېزىشنى ئۆگەتتى، بىلمىگەنلىرىڭنى ئۆگەتتى» مەناسىدىكى ئالاك سۈرىسىنىڭ تۇنجى بەش ئايىتىنى يەتكۈزدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ئوقۇدى. تۇنجى ۋەھى بۇ ئۇسۇلدا مەيدانغا كەلدى. پۈتۈن جاھانغا يورۇقلۇق ئېلىپ كەلگەن ئىسلام قۇياشى مۇشۇنداق دۇنياغا كەلدى.[37]

رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ئاجايىپ بىر ھاياجان ۋە قورقۇ ئىچىدە ھىرا تېغىدىن چىقىپ پەس تەرەپكە قاراپ يۈگۈردى. تاغنىڭ ئوتتۇرىسىغا كەلگەندە جەبرائىل ئەلەيھىسسالامدىن ئۇنىڭغا شۇنداق بىر ئاۋاز كېلىپ: «يا مۇھەممەت! سەن، ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبىرى، مەن جەبرائىل بولىمەن» دىدى ۋە ئۆكچەسىنى (پۇتىنى ياكى پاشنىسىنى) يەرگە ئۇردى. ئۇرغان يەردىن سۇ چىقىشقا باشلىدى ۋە ئۇ سۇ بىلەن تاھارەت ئالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنى دىققەت بىلەن كۆزىتىپ تۇردى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام تاھارەت ئالغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھازىر كۆرگىنىڭگە ئوخشاش تاھارەت ئېلىشنى سۆزلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزمۇ تاھارەت ئالغاندىن كېيىن، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئىمام بولدى ئۇلار ئىككى رەكەت ناماز قىلدى. نامازدىن

[36] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I، 233~240.
[37] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 196.

كېيىن جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: «يا مۇھەممەت! ئاللاھنىڭ ساڭا سالامى بار» دېدى ۋە ئارقىدىنلا: «سەن مېنىڭ، جىن ۋە ئىنسانلارنىڭ پەيغەمبەرى بولىسەن، سەن ئىنسان ۋە جىنلارنى ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھنىڭ يوق ئىكەنلىكىگە داۋەت قىلغىن» دېدى ۋە ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ ساماغا يۈكسەلدى. شۇنداق قىلىپ سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام بىلەن پاراڭلاشقان ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئوچۇق-ئاشكارە يۈز كۆرۈشكەن بولدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۆز ئۆيىگە كەلگۈچە بولغان ئارلىقتا، يېنىدىن ئۆتكەنلىكى پۈتۈن تاشلار ۋە دەرەخلەر ئۇنىڭغا: «ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرىگە سالاملىرىمىز بولسۇن!» دېگىنىنى ئاڭلىدى. ئۆيىگە كېلىپ: «مېنى ئوراپ قويۇڭلار! مېنى ئوراپ قويۇڭلار!» دېدى. قورقۇسى يوقىغان ۋاقىتقىچە ئىستىراھەت قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن پۈتۈن كۆرگەن ئاڭلىغانلىرىنى ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىزگە سۆزلەپ بەردى ۋە «جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كۆزۈمدىن غايىپ بولدى، لېكىن ئۇنىڭ ھەيۋىتى، قورقۇسى ۋە شىددىتى كۆزۈمدىن ھېچ يوقىمايۋاتىدۇ، مېنى مەجنۇن دېيىشىدىن ۋە ماڭا تىل ئۇزۇتۇپ بەرباد قىلىشىدىن قورقىتۇم» دېدى. بۇ ئەھۋاللارنى ۋە بۇ كۆنلەرنىڭ كېلىشنى ساقلاۋاتقان، بۇ كۈنلەرنىڭ يېتىپ كېلىشىگە تەييارلىق قىلىپ تۇرغان خەدىچە ئانىمىز: «ئاللاھ تائالاھ سېنى قوغدىسۇن، جانابى ئاللاھ ساڭا، ھەق ۋە خەيىردىن باشقا بىر نەرسە تىلىمەس، ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەققى ئۈچۈن، بۇ ئۈممەتنىڭ پەيغەمبەرى بولىدىغانلىقىڭغا ئىشىنىمەن. چۈنكى سەن مېھمانلىرىڭنى سۆيىسەن، راستچىل ۋە دۇرۇس بىر ئىنسانسەن، ئاجىزلارغا ياردەم قىلغان، يېتىم-يېسىرلەرنىڭ باش پاناھى، غېرىبلەرنىڭ ياردەمچىسى، خۇش-خۇي ۋە مۇلايىمسەن، بۇ گۈزەل خىسلەتلەرگە ئىگە بولغان بىر ئىنسانغا قورقۇ ۋە يامانلىق كەلمەس»دەپ تەسەللى بەردى.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بۇ ئىشلارنىڭ ماھىيىتىنى بىلىش ئۈچۈن، ۋاراكا بىن نەۋفەلنىڭ يېنىغا باردى. ۋاراكا مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىگەنلىرىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن: «ساڭا مۇبارەك بولسۇن ئەي مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام! ئاللاھ تائالاھنىڭ نامىدا قەسەم ئىچىمەنكى، سەن ئەيسا پەيغەمبەرنىڭ خەۋەر بەرگىنى ئاخىرقى پەيغەمبەر بولىسەن. ساڭا كۆرۈنگەن پەرىشتە بولسا، سەندىن بۇرۇن مۇسا ئەلەيھىسسالامغا كەلگەن جەبرائىل ئەلەيھىسسالامدۇر. ئاھ! نىمىگە ياش بولۇپ قالمىغاندىمەن! سېنى مەككىدىن چىقارغان ۋاقىتقىچە ياشىغان بولسام، ساڭا ياردەم قىلىش ئۈچۈن خىزمىتىڭدە بولسام، سەن تولىمۇ يېقىن بىر زاماندا، تەبلىق ۋە جىھاد بۇيرۇقىدا بولىسەن» دېدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قولىنى سۆيدى ۋە ئۇزۇن ئۆتمەي بۇ دۇنيا بىلەن خوشلاشتى.[38]

## تەبلىق بۇيرۇقىنىڭ كېلىشى

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزگە، پەيغەمبەرلىكىنى بىلدۈرۈلگەن ۋەھى مانا مۇشۇنداق كەلگەن ئىدى. تاكى ئۈچ يىل ئۆتكىچە ئۇنىڭغا ھېچ بىر ۋەھى كەلمىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام ئىسمىدىكى بىر پەرىشتە كېلىپ، بىر قىسىم نەرسىلەرنى ئۆگەتتى. بۇلار ۋەھى ئەمەس ئىدى. بۇ زامانلاردا، يەنى بەزى زامانلاردا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلى بەكمۇ يېرىم ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلى يېرىم بولغان مەزگىللەردە، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ كۆزىگە كۆرۈنەتتى ۋە «ئەي ھەبىبۇللاھ! سەن ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبەرى!» دەيتتى ۋە ئۇنىڭ كۆڭلىنى ئالاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ۋەھىنىڭ كېسىلىپ كەتكەن زامانلىرى ئىدى، ھىرا تېغىدىن پەسكە قاراپ چۈشىۋاتاتتىم، تۇيۇقسىز ئاسماندىن بىر ئاۋاز كەلدى ۋە ئاسمانغا قارىشىم بىلەن جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنى كۆردۈم. ئاسمان بىلەن زېمىن ئارىسىدا بىر تەختىت ئۈستىدە ئولتۇرغان ئىدى. مەن قورقۇشقا باشلىدىم، ئۆيگە كېلىشىم بىلەنلا مېنى ئوراپ قويۇڭلار! دېدىم. ئاللاھ تائالاھدىن ماڭا ۋەھى كېلىپ:‹ئەي ياغلىققا پۈركۈنگەن پەيغەمبەر! ئورنىڭدىن تۇر قەۋمىڭنى (ئاللاھنىڭ ئازابى بىلەن) قورقۇت! (ئۇلار ئىمان ئەتمىسە، ئۇلارنى بىر بۈيۈك ئازابنىڭ ساقلاۋاتقانلىقىدىن خەۋەر بەرگىن). ئاللاھقا تەكبىر ئېيىت، كىيىملىرىڭنى پاكىزە تۇت› دېدى، مەناسىدىكى مۇددەسسىر سۈرىسىنىڭ تۇنجى ئايەتلىرى كەلدى. بۇنىڭدىن كېيىن ۋەھىنىڭ داۋامى كېسىلمىدى» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

كائىناتنىڭ پەخرى (ئەلەيھى ئەفدالۇس-سالەۋات )، ئەپەندىمىز، ئىنسانلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەتكە، ئاللاھ تائالاھنىڭ ھۆكۈم ۋە بۇيرۇقلىرىنى بولسا تەبلىق قىلىشقا باشلىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ۋەھى ئېلىپ كەلگەن ۋاقىتىدا، بەزىدە ئىنسان شەكلىدە، بەزىدە ئاسخابى لكېرەمدىن دىھيەھى كەلبىنىڭ سۈرىتىدە كېلەتتى. بەزىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قەلبىگە ئورۇنلاشتۇرۇپ ئۇنىڭ روھىغا كىرگۈزەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنى كۆرەلمەيتتى. ئۇ بەزىدە ئۇنىڭ چۈشىدە بەزىدە دەھشەتلىك بىر ئاۋاز بىلەن كېلەتتى.

---

[38]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 142~140:s؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 240~239،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 195~194، 129،I؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،48:s.

ۋەھىينىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەڭ ئېغىر ۋە زور كەلگىنى بۇ ئىدى. بۇنداق ۋاقىتلاردا، ئەڭ سوغۇق كۈنلەردىمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ پېشانىسىدىن تەرلەر تۆكۈلەتتى. ئەگەر ئۇ تۆگە مىنىپ كېتىپ بارغان بولسا، ۋەھىينىڭ ئېغىرلىقىدىن تۆگە دەرھال يەرگە چۆكەتتى. ئۇنىڭ يېنىدىكى ساھابىلەرمۇ ۋەھىينىڭ كەلگەنلىكىنى ھېس قىلىشاتتى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام بىر قانچە قېتىم ئۆز شەكلى ۋە سۈرىتىدە كەلدى. ئاللاھ تائالا بەزىدە ھېچ ۋاستىسىز ۋە پەردىشتىسىزمۇ ۋەھىي قىلغان ئىدى. بۇنىڭ مىسالى مىراج كېچىسىدە بولغان ئىدى.

تۇنجى ۋەھىينىڭ نازىل بولۇشى بىلەن پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى باشلىغان مۇھەممەت مۇستاپا سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ ئىسلامى تەبلىقى نەق يىگىرمە ئۈچ يىل داۋام قىلدى. بۇ زاماننىڭ ئون ئۈچ يىلى مەككىدە، ئون يىلى بولسا، مەدىنەدە داۋام قىلىنغان ئىدى.

قۇرئان-كەرىم يىگىرمە ئىككى يىل، ئىككى ئاي، يىگىرمە ئىككى كۈن ئىچىدە ۋەھىي قىلىنىپ نازىل بولدى ۋە تاماملاندى.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۈممى (ساۋاتسىز) ئىدى. يەنى كىتاپ ئوقۇپ باقمىغان، خەت يېزىشنى بىلمەيدىغان، ھاياتى بويىچە ھېچ بىر ئىنساندىن دەرس ئالمىغان ئىدى. مەككىدە تۇغۇلۇپ شۇ يەردە چوڭ بولدى. مەلۇم چەك-چېگرا ئىچىدە، ئىنسانلارنىڭ ئارىسىدا يېتىشىپ چوڭ بولدى. مۇشۇنداق بولۇشىغا قارىماي تەۋرات ۋە ئىنجىلدىكى، يۇنان ۋە روما دەۋرىدىكى يېزىقلاردا يېزىلغان كىتاپلاردىكى دىن بىلگىلىرىدىن، ۋەقەلەردىن خەۋەر بەرگەن ئىدى. ئىسلامىيەتنى باشقىلارغا چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن، ھىجرەتنىڭ ئالتىنچى يىلى رۇم، ئىران، خەبەش ۋە بىر تۈركۈم ئەرەپ پادىشاھلارغا، ھۆكۈمرانلىرغا مەكتۇپلار يوللىدى. ئۇنىڭ ھۇزۇرىغا ئاتمىشتىن ئوشۇق چەتئەللىك زىيارەتكە كەلگەن ئىدى. بۇ خۇسۇستا قۇرئان-كەرىمدە: «سەن، بۇ قۇرئان-كەرىم نازىل بولۇشتىن بۇرۇن، بىر كىتاپ ئوقۇمىدىڭ، خەت يازمىدىڭ، ئەگەر سەن ئوقۇش ۋە يېزىشنى بىلگەن بولساڭ، ئۇلار سېنى باشقىلاردىن ئۈگەندى دەيتتى (ئانكەبۇت سۈرىسى، 48-ئايەت)» شەكلىدە بايان قىلىنغان.

بىر ھەدىس شەرىپتە: «مەن بىر ئۈممى پەيغەمبەر...مەندىن كېيىن باشقا پەيغەمبەر كەلمەيدۇ» دىگەن ئىدى.[39] قۇرئان-كەرىمنىڭ يەنە بىر ئايىتىدە: «ئۇ (مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام) ئۆز-ئۆزىدىن سۆزلىگىنى يوق، ئۇنىڭ قىلغان سۆزلىرى، ئۇنىڭغا بىر ۋەھىي بىلەن بىلدۈرۈلمەكتە ۋە ئۈگىتىلمەكتە (نەجىم سۈرىسى، 4~3-ئايەتلەر)» دەپ بايان قىلىنغان.

# تۇنجى مۇسۇلمانلار

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە كەلگەن تۇنجى ۋەھىدىن كېيىن، ھەزرەتى خەدىچە ۋالىدەمىز تۇنجى بولۇپ مۇسۇلمان بولدى. ھېچ ئىككىلەنمەستىن ئىسلامنى قوبۇل قىلدى ۋە تۇنجى بولۇپ مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرەتى خەدىچە ئانىمىزغا، جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈگەتكىنىگە ئوخشاش ئۇنىڭغىمۇ تاھارەت ئېلىشنى ئۈگەتتى. ئارقىدىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئىمام بولۇپ بىرلىكتە ئىككى رەكەت ناماز قىلدى. ھەزرەتى خەدىچە ۋالىدەمىز، سۆيۈملۈك يولدىشىنىڭ (مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام) ھەر بىر سۆزىگە، ھەر بىر بۇيرۇقىغا ئەڭ مۇكەممەل شەكىلدە ئىتائەت قىلدى. بۇنىڭ سەۋەبىدىن ئاللاھ تائالانىڭ نەزىرىدە تېخىمۇ مۇبارەك بىر ماقامغا ئېرىشكەن بولدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلى يېرىم بولغاندا، ئىنكارچىلار ئۇنى مازاق قىلىپ ئۇنى رەنجىتكەندە، ئۇنىڭغا تەسەللى بىرەتتى. ئۇنىڭغا: «يا رەسۇلۇللاھ! سەن كۆڭلىڭنى ھېچ بۇزمىغىن، غەممۇ چەكمىگىن، دىنىمىز بىر كۈنى كۈچلىنىپ مۇشرىكلەر (كىتاپ ئەھلى بولمىغان دىنسىزلار) ھالاك بولىدۇ. قەۋمىڭ ساڭا ئىتائەت قىلىدۇ» دەپ تەسەللى بىرەتتى. خەدىچە ئانىمىزنىڭ بۇ ياردەملىرى سەۋەبىدىن بىر كۈنى جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ: «يا رەسۇلۇللاھ! خەدىچەگە ئاللاھ تائالانىڭ سالىمنى يوللا» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز خەدىچە ئانىمىزغا: «ئەي خەدىچە! جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ساڭا ئاللاھنىڭ سالامنى يوللىدى» دىدى.[40]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىر قېتىم: «ئاللاھ تائالا ماڭا جەننەتتە مەرۋايىتتىن بىر ئۆي بىلەن خەدىچەنى ئىكرام قىلىشقا ۋەدە بەردى. ئۇ يەردە كۆڭۈل ئاغرىقى، كېسەللىك ۋە غەم-قايغۇ يوقتۇر» دىدى.

ھەزرەتى خەدىچە ئانىمىزدىن كېيىن، چوڭلاردىن تۇنجى بولۇپ مۇسۇلمان بولغان، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېقىن دوستى ھەزرەتى ئابۇبەكرى ئىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى يىگىرمە يىل بۇرۇن بىر چۈش كۆرگەن بولۇپ، چۈشىدە، ئاسماندىن تولۇن ئاي

---

[39] ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، I،205.
[40] ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، III،206؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،241؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۈل-ئۈنۈف،III،416.

چۈشۈپ، كەبە مۇئازز امغا كەلدى ۋە پارچە-پارچە بولدى. پارچىلىرىدىن ھەر بىرى مەككە مۇئاززام ئەتراپىدىكى ئۆيلەرگە چۈشتى. ئاخىرىدا بۇ پارچىلار بىرلىشىپ كۆك يۈزىگە يوقىرى كۆتۈرۈلدى. ئابۇبەكرىنىڭ ئۆيىگە چۈشكەن پارچىمۇ كۆك يۈزىگە ئۆرلىگەن ئىدى. بۇنى كۆرگەن ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ئۆيىنىڭ ئىشىكلىرىنى تاقاپ بۇ نۇرنىڭ قېچىپ كېتىشىدىن ئەنسىرگەن ئىدى.

ئابۇبەكرى ئويغۇنۇشى بىلەنلا كۆرگەن چۈشىدىن ھاياجانلىنىپ، تاڭ يورۇشى بىلەن يەھۇدى ئالىملارنىڭ يېنىغا چاپتى. كۆرگەن چۈشىنى بىر يەھۇدى ئالىمغا سۆزلەپ بەردى. ئۇ ئالىم جاۋابىدا: «بۇ قالايمىقان چۈشلەردىن بىرى ئىكەن، بۇ چۈشكە تەبىر بېرىشكە بولمايدۇ» دىدى. يەھۇدىنىڭ بۇ سۆزى ئۇنى ھىچ رازى قىلالمىغان ئىدى. ئەمما بۇ چۈش ئابۇبەكرىنىڭ قەلبىدە چوڭقۇر يەر ئالغان بولۇپ، بىر قېتىم تىجارەت ئۈچۈن يولغان چىققاندا، يولنى راھىب باھىرانىڭ دىيارىغا بۇرىدى. راھىب باھىرادىن كۆرگەن چۈشىنىڭ تەبىرىنى سورىدى. باھىرا: سەن قەيەرلىك؟ دىدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى: مەن قۇرەيشلىك، دەپ جاۋاب بىرىشى بىلەن، باھىرا: ئۇ يەردە بىر پەيغەمبەر مەيدانغا كېلىدۇ ۋە ھىدايەت نۇرى مەككىنىڭ ھەر يەرىنى قاپلايدىكەن، سەن ھاياتىڭدا ئۇنىڭ ۋەزىرى، ئۆلگەندىن كېيىن بولسا، خەلىپىسى بولىسەنكەن، دىدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى بۇ جاۋابلارنى ئاڭلاپ چەكسىز ھاياجانلاندى، تاكى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولغانغا قەدەر ھىچ كىمگە سۆزلىمىگەن ئىدى.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكى ئېلان قىلىنغاندىن كېيىن، ھەزرىتى ئابۇبەكرى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىپ: پەيغەمبەرلەرنىڭ، پەيغەمبەرلىك دەلىللىرى باردۇر، سېنىڭ دەلىلىڭ نىمە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: بۇ پەيغەمبەرلىكىمگە ئىسپاتتۇر، ئۇ بىر چۈش بولۇپ، سەن بىر يەھۇدى ئالىمدىن چۈشىڭنىڭ تەبىرىنى سورىدىڭ، ئۇ ئالىم ساڭا بۇ چۈشىڭنىڭ مەنىسىز، قالايمىقان بىر چۈش ئىكەنلىكىنى دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن راھىب باھىرادىن سورىشىڭ بىلەن ساڭا توغرا جاۋاب بەردى، دىدى. بۇنىڭ بىلەن ئابۇبەكرىگە خىتاپ قىلىپ: ئەي ئابۇبەكرى! سېنى، ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرىگە دەۋەت قىلىمەن! دىدى.

بۇ سۆلەرنى ئاڭلىغان ھەزرىتى ئابۇبەكرى: شاھادەت ئېيتىمەنكى، سەن، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەلچىسى، سېنىڭ پەيغەمبەرلىكىڭ ھەقتۇر ۋە دۇنيانى يورۇتقان بىر نۇردۇر، دىدى ۋە مۇسۇلمان بولدى.

باشقا بىر رىۋايەتتە بولسا، ھەزرىتى ئابۇبەكرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە پەيغەمبەرلىك كېلىشتىن بۇرۇن، تىجارەت ئۈچۈن يەمەنگە بارغان ئىدى. بۇ تىجارەت سەپىرىدە، يەمەندە ياشايدىغان، ئەزىد قەبىلىسىدىكى، نۇرغۇن كىتاپ ئوقۇغان بىر بىلىملىك زات بىلەن قارشىلاشقان ئىدى. بۇ ياشانغان كىشى ھەزرىتى ئابۇبەكرگە قاراپ: مەنچە سەن مەككە خەلقىدىن بولىسەنغۇ دەيمەن، دېيىشى بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرى: شۇنداق، مەن مەككىلىك، دىدى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدا تۆۋەندىكى دىئالوگلار بولغان ئىدى:

-سەن قۇرەيشتىن كەلدىڭمۇ؟

-شۇنداق، مەن قۇرەيشتىن كەلدىم!

-بەنى تەمىن دىگەن يەردىن كەلدىڭمۇ؟

-شۇنداق!

-يەنە سۆزلىمىگەن بىر ئالامەت قالدى،

-نىمە ئالامەت ئۇ؟

-قورسىقىڭنى ئاچ، مەن بىر كۆرۈپ باقاي.

-بۇنداق قىلىشىڭدا نىمە مەقسەت بار، سۆزلە؟

-مەن كىتاپلاردىن شۇنداق ئوقۇدۇمكى، مەككىدە بىر پەيغەمبەر دۇنياغا كېلىدىكەن، ئۇنىڭغا، ئىككى كىشى ياردەمچى بولىدىكەن. بىرى ياش يەنە بىرى ياشانغان بىرسى. ياش بولغىنى نۇرغۇن قىيىنچىلىقلارنى قولايلىقلارغا ئۆزگەرتىدىكەن، نۇرغۇن بالا-قازالارنى ياخشى تەرەپكە بۇرايدىكەن. ئۇ ياشلانغان كىشى بولسا، ئاق يۈزلۈك، بەللىرى ئىنچىك بولۇپ قورسىقى ئۈستىدە قارا رەڭلىك بىر مەڭ بار. مەنچە ئۇ كىشى سەن بولۇشىڭ مۇمكىن، قورسىقىڭنى ئاچقىن مەن بىر كۆرۈپ باقاي.

بۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرى مۇبارەك قورسىقىنى ئاچتى، قورسىقى ئۈستىدىكى مۇبارەك مەڭنى كۆرىشى بىلەن: «قەسەم ئىچىمەنكى ئۇ كىشى سەن» دىدى ۋە ئابۇبەكرىگە بىر مۇنچە پەندى-نەسىھەتلەرنى قىلدى.

ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ئىشىنى تۈگۈتۈپ، خوشلىشىش ئۈچۈن ئۇ ياشانغان كىشىنىڭ قېشىغا باردى ۋە پەيغەمبەر ھەققىدە بىر قانچە مەلۇمات بېرىشنى تەلەپ قىلدى. ياشانغان كىشى ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ تەلىپىگە بىنائەن، ئون ئىككى بەيىت ئوقۇغان بولۇپ، ھەزرىتى ئابۇبەكرى بۇ بەيىتلەرنى يادلىۋالغان ئىدى.

ھەزرىتى ئابۇبەكرى، مەككە مۇئارەمگە قايتىپ كېلىشى بىلەن، ئۇكبە ئىبنى ئەبىمۇئايىت، شەيبە، ئەبۇ جەھىل، ئەبۇل-بۇھتارىغا ئوخشاش قۇرەيىشنىڭ ئاقسۆڭەكلەرى ئۇنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن ئۆيىگە كەلگەن ئىدى. ئابۇبەكرى ئەپەندىمىز ئۇلارغا خىتابەن: ئاراڭلاردا بىرەر ھادىسە ياكى ۋەقە بولدىمۇ؟ دىدى. ئۇلار: بۇنىڭدىن باشقا بىر غەلىتە ھادىسە بولامدۇ! ئەبۇ تالىپنىڭ يىتىمى، پەيغەمبەرلىك داۋاسى قىلىۋاتىدۇ ۋە بىزگە سىلەر، سىلەرنىڭ ئاتا-بۇۋىلىرىڭلار باتىل بىر دىنغا ئىشىنىۋاتىسىلەر دەيدۇ. ئەگەر يۈز-خاتىرىسى بولمىغان بولسا، ئۇنى بۇرۇنلا كۆزدىن يوقاتقان بولاتتۇق، سەن ئۇنىڭ يېقىن دوستى بولسەن، بۇ ئىشنى ساڭا تاپشۇردۇق، دىيىشتى.

ھەزرىتى ئابۇبەكرى ئۇلارنىڭ سۆزلىگەنلىرنى تەستىقلىغان ھالدا، مۇھەممەت پەيغەمبىرمىزنىڭ ئۆيىگە يول ئالدى. مۇھەممەت پەيغەمبەرنىڭ خەدىچە خانىمنىڭ ئۆيىدە ئىكەنلىكىنى بىلگەندىن كېيىن، ئۇدۇل بېرىپ ئىشىكىنى قاقتى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنى قارشىلىشى بىلەن: يا مۇھەممەت! سېنىڭ ھەققىڭدىكى سۆزلەر زادى نىمە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: مەن جانابى ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرى، ساڭا ۋە پۈتۈن ئادەم ئوغۇللىرىغا ئەۋەتىلدىم. ئىمام ئىيتقىنكى، جانابى ئاللاھنىڭ رىزاسىغا نائىل بولغىن ۋە جېنىڭنى دوزاقتىن قۇتقازغىن، دىدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى: بۇنداق دىيىشىڭنىڭ بىر دەلىلى نىمە؟ دىيىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: ئۇ، سېنىڭ يەمەندە كۆرگەن ياشانغان كىشىنىڭ ھىكايىسى، دەپ جاۋاب بىردى.

ھەزرىتى ئابۇبەكرى: مەن يەمەندە بەك كۆپ ھىكايە ئاڭلىدىم ۋە نۇرغۇن قېرى-ياش كۆردۈم، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز جاۋابەن: ئۇ شۇنداق بىر ياشانغان كىشى ئىدى، ساڭا ئون ئىككى بەيىت بەردى ۋە ماڭا ئەۋەتتى، دىدى-دە، ئۇ بەيىتلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۇنىڭغا ئوقۇپ بەردى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى: ساڭا بۇلارنى كىم خەۋەر قىلدى، دىيىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: مەندىن بۇرۇن كەلگەن پەيغەمبەرلەرگە خەۋەر يەتكۈزگەن پەرىشتە دەپ بەردى، دىدى. پەيغەمبەر بۇ گەپلەرنى بايان قىلىشى بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرى ئۇنىڭ قولىنى تۇتۇپ يېقىنلاشتى ۋە: شاھادەت ئېيتىمەنكى ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئاللاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرىدۇر، دىدى-دە، مۇسۇلمان بولدى.[41]

ھاياتىدا تۇنجى قېتىم ھىس قىلغان بۇنداق ئالاھىدە بىر خوشاللىق بىلەن، ئۆيىگە مۇسۇلمان بولۇپ قايتقان ئىدى. ھەقىقەتەن بىر ھەدىس-شەرىپتە: «ھەر كىشىنى ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلسام، يۈزىنى پۈرۈشتۈرەتتى ۋە گۇمان بىلەن قاراتتى. پەقەت ھەزرىتى ئابۇبەكرىنى ئىمانغا دەۋەت قىلغان ۋاقتىمدا، ھىچ گۇمانى نەزەردە بولمىدى ۋە ئىككىلەنمىدى» دىگەن ئىدى.

بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى خەدىچە خانىم بىلەن بىرلىكتە ناماز قىلىۋاتقان ۋاقىتتا، ھەزرىتى ئالى ئۇلارنى كۆردى. ئۇ چاغلاردا ھەزرىتى ئالى ئون ياكى ئون ئىككى ياشلار ئەتراپىدا ئىدى. ئۇلار نامازىنى قىلىپ بولغاندا، ئۇلاردىن: بۇ نىمە؟ دەپ سورىدى. رەسۇلى ئەكرەم ساللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئۇنىڭغا: بۇ ئاللاھنىڭ دىنىدۇر، سېنىمۇ بۇ دىنغا دەۋەت قىلىمەن. ئاللاھ تائالاھ پەقەت ۋە پەقەر بىردۇر، ھىچبىر شېرىكى يوقتۇر، سېنى بىر تاللا بولغان، ئايالى ۋە شېرىكى بولمىغان ئاللاھقا، ئىمانغا دەۋەت قىلىمەن... دىدى. ھەزرىتى ئالى: مەن باشتا دادام بىلەن بىر مەسلىھەت قىلاي، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: ئەگەر، ئىسلامغا كىرمىسەڭ، بۇ سىرنى ھىچكىمگە سۆزلىمىگىن! دىدى. ھەزرىتى ئالى ئەتىسى ئەتىگەندە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە: يا ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرى! ماڭا ئىسلام دىنىنى ئۆگەتكىن، دىدى ۋە مۇسۇلمان بولدى. ھەزرىتى ئالى ئەڭ دەسلەپتە مۇسۇلمان بولغانلارنىڭ ئۈچىنچىسى ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۈچۈن كۆرسەتكەن پىداكارلىقى ۋە ئۇنىڭغا ئۆزىنى بېغىشلاش روھى، ھەر قانداق بىر ئىشتىن ئۈستۈن ئورۇندا تۇراتتى.[42]

زەيد بىن ھارىسە ئەڭ دەسلەپتە ئىمان ئېيتقان كىشىلەردىن بىرى ئىدى. ھەزرىتى خەدىچە، ھەزرىتى ئابۇبەكرى ۋە ھەزرىتى ئالىدىن كېيىنكى تۆتىنچى كىشى ئىدى. قۇللۇقتىن ئازات قىلىنغان قۇللارنىڭ ئىچىدە بولسا، ئەڭ دەسلەپتە مۇسۇلمانلىقى بىلەن شەرەپلەنگەن كىشى ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن باراۋەر ئايالى ئۈممۈ ئەيمەنمۇ مۇسۇلمان بولغان ئىدى.[43]

ھەزرىتى ئابۇبەكرى مۇسۇلمان بولۇشى بىلەن، ئۆزى ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئەل-ئاغىنىلىرىنىڭ يېنىغا باردى. ئۇلارنىڭمۇ مۇسۇلمان بولۇشقا جەلىپ قىلدى. ئاسخابى كېرەملەرنىڭ ئۈلگىلىك شەخسلىرى-ئوسمان بىن ئاففان ، تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھ، زۇبەير بىن ئاۋۋام، ئابدۇراخمان بىن ئاۋف ، ساد بىن ئەبى ۋاككاسقا ئوخشاش قەۋىمدىكى ئېسىل خىسلەتلىك كىشىلەردىن تەركىب تاپقان

---

[41]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:120~121؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 249~250، I.

[42]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:118؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 245~247، I.

[43]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 247~248، I.

ئىدى. ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىزدىن كېيىن مۇسۇلمان بولغان بۇ سەككىز كىشى «سەبىقۇن ئىسلام» يەنى، ئەڭ دەسلەپ مۇسۇلمان بولغانلار دەپ ئاتىلىدۇ.

ھەزرىتى ئوسمان، مۇسۇلمان بولغانلىقىنى شۇنداق بايان قىلغان ئىدى: «مېنىڭ كاھىن بىر يەڭگەم بار ئىدى. بىر كۈنى ئۇنىڭ قېشىغا زىيارەتكە باردىم. ئۇ ماڭا: ساڭا بىر خانىم نېسىپ بولىدىكەن، ئۇ خانىم، نە سەندىن بۇرۇن بىر ئەركەك بىلەن تونۇشسۇن، نە سەن ئۇ خانىمدىن بۇرۇن باشقا بىر خانىم بىلەن تونۇش! ئۇ خانىم، ھۆسنى-جامالىلىق، زاھىدە (دىنى بۇيرۇقلارنى دەل جايىدا ئورۇنلىغان) بىر خانىمدۇر. بەلكى ئۇلۇغ بىر پەيغەمبەرنىڭ قىزى بولىشى مۇمكىن، دېدى. مەن يەڭگەمنىڭ سۆزلىرىگە ھەيران قالدىم. ئۇ يەنە شۇنداق دېدى: بىر پەيغەمبەر كەلدى. ئۇنىڭغا سامادىن بىر ۋەھى نازىل بولدى، دېدى. مەن ئۇنىڭغا دېدىمكى: ئەي يەڭگە! بۇنداق بىر سىرنى، بۇ شەھەردە ھىچ ئاڭلاپ باقمىدۇق، سەن بۇ ئىشنى ماڭا ئىنىق سۆزلە! دېدى. يەڭگەم: مۇھەممەت بىن ئابدۇللاھقا پەيغەمبەرلىك مەرتىۋىسى بېرىلدى. ئۇ خەلقنى دىنغا دەۋەت قىلىدۇ. قىسقا بىر ۋاقىت ئىچىدە ئۇنىڭ دىنى بىلەن پۈتۈن ئالەم نۇرلىنىدۇ. ئۇنىڭغا قارشى چىققانلارنىڭ بولسا، بېشى كېسىلىدۇ، دېدى».

يەڭگەمنىڭ بۇ سۆزلىرى، ماڭا بەكمۇ تەسىر قىلدى. ئەندىشە قىلىشقا باشلىدىم. ھەزرىتى ئابۇبەكرى بىلەن ئارىمىزدا چوڭقۇر دوستلۇق بار ئىدى. بىر-بىرىمىزدىن ھىچ ئايرىلمايتتۇق. بۇ ئىشنى مەسلىھەت قىلىش ئۈچۈن ئۇنىڭ يېنىغا باردىم. يەڭگەمنىڭ سۆزلىرنى ئۇنىڭغا سۆزلەپ بېرىشىم بىلەن ماڭا: «يا ئوسمان! سەن دۇرۇست بىر ئىنسان. ھىچ كۆرەلمىگەن، ئاڭلىيالمايدىغان، پايدا ۋە زىيان كەلتۈرەلمىگەن بىر قانچە تاش، قانداقمۇ ئاللاھ بولۇشقا لايىق!»دېدى. مەن ئۇنىڭغا: «راست دەيسەن، يەڭگەمنىڭ سۆزى ھەقىقەتتۇر» دېدىم.

ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ھەزرىتى ئوسمانغا ئىسلامىيەتنى ئاڭلاتقاندىن كېيىن، ئۇنى مۇھەممەتنىڭ قېشىغا يەنى ئىنسان ۋە جىنلارنىڭ ھەق پەيغەمبەرى بولغان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئېلىپ كىردى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئوسمانغا شۇنداق خىتاپ قىلغان ئىدى: «يا ئوسمان! ھەققانىيەت ئىگىسى جانابى ئاللاھ، سېنى جەننىتىگە مېھمان بولۇشقا چاقىردى. سەن بۇ دەۋەتنى قوبۇل قىلغىن. مەن پۈتۈن ئىنسانلارغا ھىدايەت رەھبىرى قىلىپ ئەۋەتىلدىم». ھەزرىتى ئوسمان، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يۈكسەك مەرتىۋىسى، خۇش-خۇي چىرايى ۋە يېقىملىق سۆزلىرى ئالدىدا ھوشىنى يوقىتىپ قويىدى. شۇنداقلا ئىچىدىن چىققان بىر ئىشتىياق ۋە تەسلىمىيەت بىلەن «شاھادەت ئېيتىمەنكى ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئاللاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرىدۇر» دەپ مۇسۇلمان بولدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، پەيغەمبەرلىكىنىڭ دەسلەپكى ئۈچ يىلىدا، ئىنسانلارنى دىنغا يوشۇرۇن دەۋەت قىلدى. ئىنسانلار ئاستا-ئاستا، بىردىن، ئىككىدىن مۇسۇلمان بولۇشقا باشلىغان ئىدى. بۇ ئۈچ يىل ئىچىدە مۇسۇلمانلارنىڭ سانى ئوتتۇزغا يەتتى. ئۇلار ئىبادەتلىرىنى ئۆز ئۆيلىرىدە قىلاتتى. قۇرئان- كەرىمدە نازىل بولغان ئايەتلىرىنى مەخپى يوسۇندا ئوقۇيتتى ۋە يادلايتتى.

## يېقىن تۇققانلارغا دەۋەت

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، مۇددەسسىر سۈرىسىنىڭ نازىل بولىشى بىلەن ئىنسانلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلىشقا باشلىغان ئىدى. دەسلەپكى دەۋەتلەرنى بولسا يۇشۇرۇن ئېلىپ باردى. بىر مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن، «يېقىن تۇققانلىرىڭنى ئاللاھنىڭ ئازابى بىلەن قورقۇت ۋە ئۇلارنى دىنغا دەۋەت قىلغىن» (شۇئارا سۈرىسى، 214-ئايەت) مەنىسىدىكى ئايەت كەرىم نازىل بولدى. بۇ سەۋەپتىن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، يېقىن تۇققانلىرىنى دىنغا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن، ھەزرىتى ئالىدىن ئۇلارغا خەۋەر ئەۋەتتى ۋە پۈتۈن تۇققانلىرىنى ئەبۇ تالىپنىڭ ئۆيىگە چاقىردى. ئۇلارنىڭ ئالدىغا ھەر بىر كىشىگە يەتكىدەك بىر قاچىدىن تاماق ۋە بىر پىيالىدىن سۈت قويۇپ، ئۆزى باشتا بىسمىللاھ دەپ باشلىغاچ تۇققانلىرىنى تاماققا ئۈندىدى. بۇ كۈنى دەل قىرىق كىشى كەلگەن ئىدى. بۇنچە كۆپ كىشى كەلگەن بولسىمۇ ئۇلار تاماققا تويغان بولۇپ، تاماقمۇ ھىچ ئازلاپ قويمىغان ئىدى. كەلگەن مېھمانلار بۇ كارامەتكە قاراپ ھەيران قېلىشتى. تاماق زىياپىتىدىن كېيىن مۇھەممەت پەيغەمبەر تۇققانلىرىغا دىنى دەۋەت باشلاش ئۈچۈن ئېغىز ئاچاي دەپ تۇرىشىغا، تۇققانلىرىدىن ئەبۇ لەھەب دۈشمەنلىك نەزىرى بىلەن: «بىز بۇ كۈنگىچە بۇنداق بىر سېھىر كۆرۈپ باقمىدۇق، مۇھەممەت (پەيغەمبەر) سىلەرگە سېھىر ئىشلىتىپ كۆزىڭلارنى بويىدى. ئەي قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! مەن سېنىڭدەك يامانلىق ۋە شەر كەلتۈرگەن نىيىتى ئەسكى بىرسىنى كۆرمىدىم» دېدى-دە، ھاقارەتلىك سۆلەر بىلەن داۋام قىلدى...

پەيغەمبەرىمىز ئەبۇ لەھەبكە: «قۇرەيش ۋە پۈتۈن ئەرەب قەبىلىلىرى قىلمىغان ئەڭ چوڭ يامانلىقنى سەن قىلدىڭ» دېدى. ئۇلاردىن ھىچبىرى مۇسۇلمان بولماستىن تارقىلىشتى. بۇ ھادىسىلەردىن ئۆزۈن ئۆتمەي، تۇققانلىرنى يەنە بىر قېتىم تاماققا تەكلىپ

قىلدى. ھەزرىتى ئالى يەنە ئۇلارنىڭ ئۆيلىرىگە بىرمۇ-بىر خەۋەر بەردى. ئالدىنقى قېتىمغا ئوخشاش ئۇلارنىڭ ئالدىغا يەنە تاماق قويدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تاماقتىن كېيىن سۆز قىلىپ: «ھەمدۇ-سانالار يالغۇز ئاللاھقا خاستۇر، ياردەمنى پەقەت ئۇنىڭدىن تىلەيمەن، ئۇنىڭغا ئىشىنىمەن، ئۇنىڭغا تايىنىمەن، شۈپھە يوقكى، بۇنى بىلىمەن ۋە باشقىلارغا بىلدۈرىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھ يوقتۇر. ئۇ بىر تاندۇر، ئۇنىڭ بىر شېرىكى يوقتۇر.» دېگەندىن كېيىن، سۆزلىرىنى داۋام قىلىپ: «سىلەرگە ئەسلا يالغان سۆزلىمىدىم. سىلەرگە ھەقىقەتنى سۆزلەۋاتىمەن...سىلەرنى، بىر تال ۋە ئۇنىڭدىن باشقا بىر ئىلاھ بولمىغان، ئاللاھ تائاللاھقا ئىمان ئېيتىشقا چاقىرىۋاتىمەن. مەن ئۇنىڭ سىلەرگە ۋە پۈتۈن ئىنسانلارغا ئەۋەتكەن پەيغەمبەرى. قەسەم ئىچىمەنكى سىلەرمۇ بىر كۈنى ئۇيقۇغا غەرىق بولغاندەك بۇ دۇنيادىن كېتىسلەر. بىر كۈنى ئۇيقۇدىن ئويغانغىنىڭلاردەك تەكرار تىرىلىسلەر. شۇنداقلا پۈتۈن قىلغان ياخشى-يامان ئىشلىرىڭلارنىڭ ھېسابىنى بېرىسلەر، قىلغان ياخشى ئەمەللىرىڭلاردىن مۇكاپاتقا، قىلغان يامان ئىشلىرىڭلار ئۈچۈن جازاغا تارتىلىسلەر، بۇ دېگەنلىك، جەننەتتە ئەبەدى قالماق ياكى دوزاقتا ئەبەدى قالماقتۇر. ئىنسانلارنى ئاخىرەت ئازابى بىلەن ئەڭ دەسلەپ قورقۇتقىنىم سىلەر» دېدى.

ئەبۇ تالىپ بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن: «ئەي مۇھتەرەم جىيەنىم! ساڭا ياردەم قىلىشتىن باشقا بىر قىممەتلىك نەرسە بىلمەيمەن، نەسىھەتلىرىڭنى ئاڭلاپ قوبۇل قىلدۇق، سۆزلىرىڭنىمۇ چىن كۆڭلۈمىزدىن تەستىقلىدۇق، شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە، بۇ يەرگە توپلانغانلار، بۇۋاڭ ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ئەۋلاتلىرى، ئەلۋەتتە مەنمۇ ئۇلاردىن بىرسى، سېنىڭ ئارزۇ قىلغان ئىشىڭغا، ئىچىمىزدىن ئەڭ بۇرۇن مەن ياردەم بىرىمەن. سېنى مۇھاپىزەت قىلىپ، سېنى قوغداشتىن بىر قەدەممۇ چېكىنمەسلىككە ۋەدە قىلىمەن. ساڭا ئەمىر قىلغان ئىشنى داۋام قىلغىن. پەقەت، ئەسكى دىنىمدىن ئايرىلىش ئىشىدا، نەپسىمنى قايىل قىلالمىدىم» دېدى.

ئەبۇ لەھەبتىن باشقا پۈتۈن تۇققانلىرى ۋە تاغىلىرى سىلىق-سىپايە سۆز قىلدى. پەقەت ئەبۇ لەھەب: «ئەي ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرى! باشقىلار ئۇنىڭ ئالدىنى توساشتىن بۇرۇن، سىلەر ئۇنىڭ يولىنى توساڭلار. ئەگەر ئۇنىڭ بۆلگۈن دېگەنلىرىنى قوبۇل قىلساڭلار، كەمسىتىشكە، ھاقارەتكە ئۇچرايسىلەر. ئەگەر ئۇنى قوغداشقا ئۇرۇنساڭلار، ھەممىڭلار ئۆلىسىلەر...» دەپ تەھتىت قىلدى. ئەبۇ لەھەبكە قارشى، پەيغەمبەرىمىزنىڭ خالاسى: «ئەي قېرىندىشىم! قېرىندىشىڭنىڭ ئوغلى ۋە ئۇنىڭ دىنىنغا ياردەم قولۇڭنى سۇنمىساڭ، ساڭا قانداقمۇ ماس كەلسۇن؟ قەسەم ئىچىمەنكى ھازىرغىچە ياشىغان ئالىملار، ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ئەۋلاتلىرىدىن بىر پەيغەمبەرنىڭ كېلىدىغانلىقىغا بىر بېشارەت بەرگەن تۇرسا، دىمەك ئۇ پەيغەمبەردۇر» دېدى.

ئەبۇ لەھەب بۇنچە سۆلەرنى ئاڭلىشىغا قارىماي، يەنە سېسىق گەپ قىلىشقا باشلىدى. ئەبۇ تالىپ، ئەبۇ لەھەبكە ئاچچىقلىغان ھالدا: «ئەي قورقۇنچاق! قەسەم ئىچىمەنكى بىز ساقلا بولىدىكەنمىز، بىز ئۇنىڭ ياردەمچىسى ۋە قوغدىغۇچىسى» دېدى-دە، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا بۇرۇلۇپ: «ئەي قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! ئىنسانلارنىڭ رەببىگە ئىمانغا چاقىرىدىغان ۋاقتىڭنى بىلەيلى، بىز قوراللىنىپ سېنىڭ بىلەن ئۇ يەردە بىللە بولايلى» دېدى. شۇنىڭ بىلەن كائىناتنىڭ پەخرى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام سۆزىنى باشلاپ: «ئەي ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرى! قەسەم ئىچەيكى، ئۇرۇق-تۇققانلار ئىچىدە، مېنىڭ سىلەرگە ئېلىپ كەلگەن، دۇنيا ۋە ئاخىرەت ھاياتىڭلار ئۈچۈن قىممەتلىك بولغان (ئىسلام دىنى) مەرھەمەتىمدىن باشقا قىممەتلىك ۋە خەيرلىك نەرسىنى، قەۋمىگە ئېلىپ كەلگەن بىر كىشى يوقتۇر. مەن سىلەرنى سۆزلەشكە تولىمۇ ئاسان بولغان، تارازاڭلارنى ئېغىر تۇتقان ئىككى جۈملە سۆزلەشنى تەۋسىيە قىلىمەن. يەنى ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھنىڭ يوق ئىكەنلىكى، مېنىڭ ئۇنىڭ قۇلى ۋە پەيغەمبەرى ئىكەنلىكىمگە شاھادەت كەلتۈرىشىڭلارنى ئۈمىت قىلىمەن. ئاللاھ تائالاھ، مېنىڭ بۇنى سىلەرگە سۆزلىشىمنى بۇيرۇق قىلدى. ئۇنداقتا قايسىڭلار مېنىڭ بۇ دەۋىتىمنى قوبۇل قىلىسلەر ۋە بۇ يولدا ماڭا ياردەمچى بولىسلەر؟» دەپ سورىدى. ھېچكىمدىن سادا كەلمىدى، باشلىرىنى پەس قىلىشىپ تۇرۇشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سۆزىنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. ھەر قېتىم شاھادەت ئېيتىشقا چاقىرغاندا، ھەزرىتى ئالى ئورنىدىن دەسست تۇرۇپ شاھادەت ئېيتتى. ئۈچىنچى قېتىمدا، «يا رەسۇلۇللاھ! بۇلاردىن ياشتا كىچىك بولۇشىمدىن قەتئىنەزەر، ساڭا مەن ياردەمچى بولىمەن»دېدى. بۇ سۆز بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئالىنىڭ قولىنى تۇتتى. باشقىلار ھەيرانلىق ئىچىدە ئۆيلىرىگە قايتىشتى.

ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەبىبى مۇھەممەت ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ئۇرۇق-تۇققانلىرىنىڭ تاللىغان يولىدىن كۆڭلى بەكمۇ يېرىم بولدى. ئەمما ھېچ ئۈمىتسىزلەنمەستىن، ئۇلارنىڭ سائادەتكە ئېرىشىشى ئۈچۈن دەۋەت قىلىشنى داۋاملاشتۇردى.

بىسەتنىڭ تۆتىنچى يىلى (پەيغەمبەرلىك بېرىلگەن 4-يىل)، ھىجىر سۈرىسىنىڭ 94-ئايەتى نازىل بولدى. مەناسى شۇنداق ئىدى: «(ئەي ھەبىبىم!) ساڭا بۇيرۇلغانلارنى (ئەمىر-پەرمان) ئۇلارغا بىلدۈرگىن! ھەق بىلەن ناھەقنىڭ پەرقىنى ئۇلارغا كۆرسەتكىن، مۇشرىكلەردىن يۈز ئۆرىگىن! (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىگە ئىلتىپات كۆرسەتمە)» دېگەن ئىلاھى بۇيرۇقنىڭ كېلىشى بىلەن سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، مەككىدە ئوچۇقتىن ئوچۇق ئىسلام دىنىنى دەۋەت قىلىشقا باشلىدى. بىر كۈنى سافا تۆپىلىكىگە چىقىپ، «ئەي قۇرەيش

خەلقى! بۇ يەرگە توپلىنىڭلار ۋە سۆزۈمنى زەڭ سېلىپ ئاڭلاڭلار!» دىدى. قەبىلىلەر توپلانغاندىن كېيىن، «ئەي قەۋمىم! سىلەر، مېنىڭدىن بىر يالغان سۆز ئۆيۈپ باقتىڭلارمۇ؟» دېيىشى بىلەن، ھەممەيلەن: «ياق، سەندىن يالغان سۆز ئاڭلاپ باقمىدۇق» دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا خىتابەن: «ئاللاھ تائالا ماڭا پەيغەمبەرلىك ئاتا قىلدى ۋە مېنى سىلەرگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى» دىدى. ئاخىرىدا ئۇلارغا: «(ئەي ھەبىبىم!) ئۇلارغا شۇنداق دىگىنكى، ئەي ئىنسانلار! مەن سىلەرنىڭ، ھەممىڭلارغا كەلگەن ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرى، ئۇ ئاللاھ، ئاسمان ۋە يەرنىڭ ياراتقۇچىسى ۋە باشقۇرغۇچىسىدۇر. ئۇنىڭدىن باشقىسىغا ئىبادەت قىلىش يوقتۇر، ھەر بىر جانلىقنى ئۆلتۈرىدىغان ۋە قايتا تىرىلدۈرىدىغىنمۇ دەل ئۆزىدۇر...» دىگەن مەنىدىكى، ئاراپ سۈرىسىنىڭ 158-ئايەت كەرىمىسىنى ئوقىدى. بۇ سۈرىنى ئاڭلىغانلاردىن تاغىسى ئەبۇ لەھەب ئاچچىقى بىلەن: «قېرىنىشىمىشىنىڭ ئوغلى ساراڭ بولۇپتۇ! بىزنىڭ بۇتلىرىمىزغا چوقۇنمىغان، دىنىمىزدىن ئايرىلغاننىڭ سۆزىنى ئاڭلىمايمىز» دىگىنىچە ئەخلاقسىزلارچە ۋارقىراشقا باشلىدى. ئۇ يەرگە توپلانغانلار ئاستا-ئاستا تارقىلىشتى ۋە ھېچكىم ئىمان ئېيتمىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ راستچىل، ئەخلاق-پەزىلەتلىك ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپمۇ، يۈزلىرىنى ئۆرۈپ ئۇنىڭغا دۈشمەنلىك قىلىشتى.

باشقا بىر كۈنى ئاللاھ تائالاھنىڭ: «ساڭا بۇيرۇق قىلىنغان ئىشنى (ئەمىر-پەرمان) ئۇلارغا بىلدۈرگىن» ئەمرىگە ئاساسەن، تەكرار سافا تۆپىلىكىگە چىقتى. ئۈنلۈك ۋە يۇقىرى ئاۋاز بىلەن: «يا ساباھاھ (دۈشمەن تەرىپىدىن ھۇجۇمغا ئۇچۇردۇق، قورشىۋېلىندۇق! ئارتۇق ۋاقتىمىز قالمىدى، ئۇرۇشقا تەييار بولۇڭلار دەپ چاقىرغان چاغدا قوللىنىدىغان سۆز) بۇياققا كېلىڭلار! توپلىنىڭلار، مۇھىم بىر خەۋىرىم بار» دەپ خىتاپ قىلدى.[44] بۇ دەۋەتتىن كېيىن، ھەر قايىسى قەبىلە كىشىلىرى يۈگۈرۈپ دىگۈدەك كېلىشتى. پەيغەمبەرنى نىمە دەيدىكىن-دەپ، ھەيرانلىق ئىچىدە ساقلاشقا باشلاشتى، كېلەلمىگەنلەر نىمە ئۈچۈن توپلانغانلىقىنى بىلىش ئۈچۈن ئادەملىرنى ئەۋەتتى. كەلگەنلەردىن بىر گۇرۇپ ئىنسانلار: «ئەي ئىشەنچلىك ئىنسان! بىزنى بۇ يەرگە نىمە ئىش ئۈچۈن توپلىدىڭ، نىمە خەۋەر بىرىسەن؟» دەپ سوراشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئەي قۇرەيشلىكلەر!» دەپ ئۇلارغا خىتاپ قىلىپ سۆزىنى باشلىدى. پۈتۈن كىشلەرنىڭ دىققەت نەزىرى ئۇنىڭدا ئىدى. ئۇ داۋام قىلىپ: «مېنىڭ بىلەن سىزنىڭ ھالىڭىز، دۈشمەننى كۆرىشى بىلەن، ئائىلىسىگە خەۋەر يەتكۈزۈش ئۈچۈن يۈگۈرگەن ۋە دۈشمەننىڭ ئۆزىدىن بۇرۇن ئۆيىگە كېلىپ قېلىشىدىن ئەنسىرىگەن، يا ساباھاھ! دەپ ۋارقىراپ-جاقىرىغان بىرسىنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشايدۇ. ئەي قۇرەيش جامائەتى، مەن سىزگە، شۇ تاغنىڭ ئارقىسىدا دۈشمەن ئەسكەرلىرى بار، سىلەرگە ھۇجۇم قىلىش ئۈچۈن كېلىۋاتىدۇ دىسەم، ماڭا ئىشىنەمسىلەر!» دىدى. ئۇلار: « شۇنداق بىز ئىشىنىمىز، چۈنكى بىز تا ھازىرغىچە سەندىن راستچىللىقتىن باشقا بىر نەرسە كۆرمىدۇق!...» دېيىشتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز پۈتۈن قۇرەيش قەبىلىلىرىنىڭ ئىسمىنى: «ئەي ھاشىم ئوغۇللىرى! ئەي ئابدۇمەناپ ئوغۇللىرى! ئەي ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرى! (شەكلىدە چاقىرىپ) مەن سىلەرگە كېلىدىغىنى مۇتلەق بولغان شىددەتلىك ئازاپىنىڭ بىلدۈرگۈچىسى، ئاللاھ تائالاھ ماڭا، ئەڭ يېقىن تۇققانلىرىمنى ئاخىرەت ئازابى بىلەن قورقۇتۇشۇم كېرەكلىكىنى ئەمىر قىلدى. سىزنى بولسا، لە ئىلەھە ئىللەللاھۇ ۋەھدەھۇلە شەرىكەلەھ (ئاللاھ بىردۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر) دەپ ئىمان ئېيتىشقا داۋەت قىلىمەن. مەنمۇ ئۇنىڭ قۇلى ۋە پەيغەمبەرى، ئەگەر بۇنىڭغا ئىمان ئېيتساڭلار، جەننەتكە كىرىسىلەر، سىلەر ‹لە ئىلەھە ئىللەللاھۇ دىمىگۈچە›، مەن سىلەرگە دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە بىر پايدا ئېلىپ كېلەلمەيمەن» دىدى. بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان قەبىلىلەر ئارىسىدىن، ئەبۇ لەھەب: «سەن بۇنىڭ ئۈچۈن بىزنى بۇ يەرگە توپلىدىڭمۇ؟» دىگىنىچە يەردىن بىر تال تاش ئېلىپ ئۇنىڭغا ئاتتى. باشقىلاردىن بۇنداق بىر قارشىلىق كەلمىدى پەقەت ئۆز-ئارا پاركۇلىشىپ تارقىلىشتى.[45]

## قۇياشنى ئوڭ قولۇمغا بەرسە!...

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، بۇ دەۋەتلەردىن كېيىن قەيەردە بىر كىشى ياكى بىر جامائەت كۆرسە، ئۇلارغا ئىسلامنى تەبلىق قىلدى. ھەقىقى قۇرتۇلۇشنىڭ-نەپسىنىڭ قۇلى بولۇش، زۇلۇم قىلىش، ھەقسىزلىك قاتارلىق ھەر تۈرلۈك يامان ئىشلاردىن ئۇزاق تۇرۇش ۋە ئاللاھ تائالاھقا ئىمان ئېيتىش بىلەن مۇمكىن بولىدىغانلىقىنى تەبلىق قىلدى. نەپسىنىڭ كەينىگە كىرگەنلەر، شەھۋەتپەرەسلەر، ئاجىزلارنى بوزەك قىلىدىغانلار ۋە ئازغۇنلۇقتا ھەددىدىن ئاشقانلار بۇنىڭغا قارشى چىقتى. پۈتۈن يامان

[44]بۇخارى، «تەپسىر»،IV؛ تىرمىزى، «تەپسىرۇل-قۇرئان»، 91.
[45]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 191~188:s؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 133،I؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، 41~38،III.

ئىشلىرىنىڭ، ئارزۇ ھەۋەسلىرىنىڭ ئاياقلىشىدىغانلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ تەبلىقلىرىگە قارشى چىقتى. ئۇنىڭ يولىغا ئەگەشكەنلەرگە دۈشمەنلىك قىلدى.

مۇشرىكلەر، باشتا مەسخىرە قىلىشاتتى. كېيىن ئۇلارغا بېسىم ۋە قىيىن-قىستاقلىرىنى ئاشۇرۇشقا باشلىدى. بۇلارنىڭ باشلىرىدا: ئەبۇ جەھىل، ئۇتبە، شەيبە، ئەبۇ لەھەب، ئۇكبە بىن ئەبى مۇئايت، ئاسىبىن ۋائىل، ئەسۋەت بىن مۇتەللىپ، ئەسۋەت بىن ئابدى ياگۇەس، ۋەلىد بىن مۇگىرە... بار ئىدى.

بىر كۈنى ئۇتبە، شەيبە ۋە ئەبۇ جەھىل، ئەبۇ تالىپقا: «سەن بىزنىڭ چوڭلىرىمىزدىن، بىز ھەر دائىم ساڭا ھۆرمەت قىلىمىز ۋە سېنى چوڭ كۆرىمىز. ھازىر، ئاكاڭنىڭ ئوغلى، يېڭى بىر دىن ئىجاد قىلدى. بۇتلىرىمىزغا ھاقارەت قىلىپ، بىزنى كاپىر قاتارىغا تىزدى. ئۇنىڭغا نەسىھەت قىلساڭ، بۇ ئىشىدىن ۋاز كەچسۇن، ئەگەر ۋاز كەچمىسە، ئۇنىڭغا قانداق تاقابىل تۇرۇشنى بىز ياخشى بىلىمىز...» دېيىشتى. ئەبۇ تالىپ، ئۇلارنى بەزلەپ يولغا سېلىپ قويدى. بۇ ئىشنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلى يېرىم بولمىسۇن دەپ ئۇنىڭدىن مەخپى تۇتتى. مۇشرىكلەر بىر مۇددەت زاماندىن كېيىن قايتا توپلىنىپ ئەبۇ تالىپنىڭ قېشىغا كېلىشتى ۋە: «بۇنىڭدىن بۇرۇن سېنىڭ قېشىڭغا كېلىپ پۈتۈن ئەھۋالنى بىلدۈرگەن ئىدۇق، سۆزىمىزگە پىسەنت قىلمىدىڭ. ئۇ، يەنىلا بۇتلىرىمىزغا ھاقارەت قىلىشنى توختاتمىدى. ئەمدى تاقىتىمىز قالمىدى. ھەرئىككىڭلار بىلەن بىر تامچە قېنىمىز قالغۇچە ھېساپلىشىمىز. مەككىدە يا ئۇ ياشايدۇ، يا بىز ياشايمىز» دېيىشتى. ئەبۇ تالىپ يەنە ئۇلارنى بەزلەشكە تىرىشتى ئەمما ئۇلار نىيەتلىرىدىن يانىدىغاندەك ئەمەس ئىدى.

ئەبۇ تالىپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆڭلىنى يېرىم قىلىشنى خالىمىغىنىدەك، قەۋمى بىلەنمۇ ھەر قانداق بىر دۈشمەنلىك كېلىپ چىقىشنى ئارزۇ قىلمايتتى. ئۇ پەيغەمبەرىمىزنىڭ قېشىغا كېلىپ، «ئەي مۇھەممەت! پۈتۈن قەۋىم ساڭا قارشى دۈشمەنلىكتە بىرلەشتى ۋە ماڭا كېلىپ ئەرىز شىكايەت قىلدى. تۇققانلار ئارىسىدا دۈشمەنلىشىش ياخشى ئىش ئەمەس، سېنىڭ، ئۇلارنى كاپىر دېمەسلىكىڭنى، خاتا يولدا ماڭغانلىقىنى سۆزلەپ، ئۇلارنى يامان دېمەسلىكىڭنى تەلەپ قىلدى» دېدى. بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئەي تاغا! سەن شۇنى بىلگىنكى، قۇياشنى ئوڭ قولۇمغا، ئاينى سول قولۇمغا بەرسىمۇ (ھەر قانداق بىر ۋەدە قىلسۇن)، مەن ئەسلا بۇ دىنىدىن ۋە ئۇنى ئىنسانلارغا تەبلىق قىلىشتىن، بىلدۈرۈشتىن ھەرگىزمۇ ۋاز كەچمەيمەن. ئاللاھ تائالاھ، يا بۇ دىننى پۈتۈن دۇنياغا يايىدۇ، ۋەزىيپەم ئورۇندىلىدۇ. بۇ يولدا جېنىمنى پىدا قىلىمەن» دېدى-دە، ئورنىدىن دەسسىت تۇردى. ئۇنىڭ مۇبارەك كۆزلىرى ياش بىلەن تولغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ بۇ ھالىنى كۆرگەن ئەبۇ تالىپ، قىلغان سۆزلىرىگە پۇشايمان قىلدى. ئۇنىڭ بوينىغا ئېسىلىپ تۇرۇپ، «ئەي ئاكامنىڭ ئوغلى! يولۇڭنى داۋام قىلغىن، خالىغان ئىشىڭنى قىل، مەن ھاياتلا بولىدىكەنمەن سېنى ھىمايە قىلىمەن، قوغدايمەن» دېدى.[46]

مۇشرىكلەرنىڭ ئاقساقاللىرىدىن ئون كىشى، ئەبۇ تالىپنىڭ، ھەزرىتى مۇھەممەتنى ھىمايىسگە ئالغانلىقىنى ئاڭلىشى بىلەن، ئۇمارە بىن ۋەلىدنىمۇ توپىغا قېتىپ ئەبۇ تالىپنىڭ ئۆيىگە قاراپ ماڭدى. ئۇنىڭغا: «ئەي ئەبۇ تالىپ! سەن ئوبدان بىلىسەن، بۇ ئۇمارە، مەككىدىكى يىگىتلەرنىڭ ئەڭ قاملاشقىنى، ئەڭ كۈچلۈك ۋە ئەڭ ئەخلاقلىقىدۇر. يەنە تېخى ئۇ بىر شائىر. ئۇنى ساڭا بىرەيلى، ئۇنى پۈتۈن ئىشلىرىڭدا ئىشلەتسەڭ بولىدۇ. بۇنىڭ قارشىلىقىدا سەن بىزگە مۇھەممەتنى (ئەلەيھىسسالام) بەر. بىز ئۇنى ئۆلتۈرەيلى. ساڭا ئادەم بەدىلىگە ئادەم بىرىمىز، ساڭا يەنە نىمە كىرەك؟» دەپ قوبۇل قىلغۇسىز بىر تەكلىپنى ئوتتۇرىغا قويدى. ئەبۇ تالىپ بۇ سۆزنى ئاڭلاپ چەكسىز غەزەپلەندى ۋە: «سىلەر باشتا ماڭا ئۆز ئوغۇللىرىڭلارنى بېرىڭلار، مەن باشتا ئۇلارنى ئۆلتۈرەي، ئاندىن مەن جىيەنىمنى سىلەرگە تاپشۇراي» دېيىشى بىلەن، ئىشنىڭ خەتىرىنى ھېس قىلىشتى ۋە: «بىزنىڭ بالىلىرىمىز ئۇنىڭ قىلغان ئىشلىرىنى قىلمىدىكى...» دېيىشتى. ئەبۇ تالىپ ئۇلارغا: «قەسەم ئىچىمەنكى، مېنىڭ جىيەنىم سىلەرنىڭ بالىرىڭلارغا قارىغاندا تېخىمۇ خەيرلىك بولغىنى، دىمەك سىلەر ئۇنى ماڭا بېرىپ بودۇغۇزۇپ، مېنىڭ جىگەر پارچام بولغان مۇھەممەتنى ئۆلتۈرىسلەر-ھە؟!...چىشى تۆگە چېغىدا ئۆز بالىسىدىن باشقىسىنى سېغىنماس. بۇ ئىشىڭلار ھىچ ئەقىلگە ئۇيغۇن كەلمىدى، ئەمدى ئىش چىگرادىن چەتنەپ كەتتى. كىم جان-جىگەرىم مۇھەممەتكە دۈشمەن بولسا، مەنمۇ ئۇنىڭغا دۈشمەن. بۇ ئىشنى مۇشۇنداق چۈشىنىڭلار، قولۇڭلاردىن كەلگىنىنى قىلىڭلار!» دېدى.[47] مۇشرىكلەر ئۆپكىلەنگەن ھالدا ئورۇنلىرىدىن تۇرۇشۇپ كەلگەن يېرىگە كېتىشتى. ئەبۇ تالىپ، دەرھال ھاشىم ئوغۇللىرىنى ۋە ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرىنى توپلاپ ئۇلارغا پۈتۈن ئەھۋالنى سۆزلەپ بەردى ۋە ئۇلاردىن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ياردەم قىلىشقا ئۈندىدى. رەسۇلۇللاھنى ئۆلتۈرۈشكە كۆتۈرۈلگەن قوللار سۇنۇپ كەتسۇن، ئۇلار بۇ ئىشتا

[46] ئىبنى ئىسهاق ئەس-سىرە، s:135.
[47] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،134~135.

بىرلەشتى. پەقەت ۋە پەقەت ئەبۇ لەھەب قېتىلمىدى. ئەبۇ تالىپ ئۇلارغا: «ئەي يىگىتلەر! ئەتە ھەممىڭلار قىلچىلىرىڭلارنى بەللىرىڭلارغا ئېسىپ مېنىڭ ئارقامدىن كېلىڭلار» دىدى. ئەتىسى ئەبۇ تالىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆيىگە باردى. ھەممىسى باراۋەر ھەرەمى شەرىپ تەرەپكە قاراپ ماڭدى. ھاشىم ئوغۇللىرىنىڭ يىگىتلىرى ئۇلارغا ئەگىشىپ كېلىۋاتاتتى. كەبىگە كېلىپ مۇشرىكلەرگە يۈزمۇ-يۈز كەلدى. ئەبۇ تالىپ مۇشرىكلەرگە: «ئەي قۇرەيش جامائەتى! ئاكامنىڭ ئوغلىنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن قارار ئالغىنىڭلارنى ئاڭلىدىم. بۇ ئارقامدىكى يىگىتلەرنىڭ قوللىرى قىلچىلىرىغا قاراپ تۇرىدۇ. ئۇلار سەۋىرسىزلىك ئىچىدە مېنىڭ بىر ئىشارىتىمنى ساقلاۋاتىدۇ. بۇنى بىلىدىڭلار بەلكىم! قەسەم ئىچىمەنكى، ئەگەر مۇھەممەتنى (ئەلەيھىسسالام) ئۆلتۈرسەڭلەر، ھىچبىرىڭلارنى ساق قويمايمەن!...» دىگەندىن كېيىن، ھەزرەتى پەيغەمبىرىمىزنى مەدىھىيلىگەن شىئىرلارنى ئوقۇشقا باشلىدى. ئەبۇ جەھىل باشچىلىقىدا مۇشرىكلەر ئاستا-ئاستا تارقىلىشتى.

## ئەزىيەت، ئىشكەنجە ۋە زۇلۇم

قۇرەيشىنىڭ مۇشرىك ئاقسۆڭەكلىرى، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى يالغۇز كۆرگەن ۋاقىتلاردا، ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلىشقا، ھاقارەت قىلىشقا ھەتتا ئۇنى ئۇرۇشتىنمۇ تەپ تارتمايدىغان بولدى. ئۇنىڭ ئاسخابىغىمۇ ئىشكەنجە يېپىشتىن ھىچ چېكىنىپ باقمىدى. بىر كۈنى قۇرەيشىنىڭ مۇشرىك ئاقسۆڭەكلىرى، كەبىنىڭ قېشىدا ئولتۇرۇپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىز توغرىسىدا: «ئۇنىڭغا قارشى زورلۇق تارتىشتا، ھىچبىر نەرسىگە قارشى بۇنداق قىينالمىغان ئىدۇق. بىزنى ھاۋايى-ھەۋەسچى دەيدۇ، ئىلاھلىرىمىزنى ھاقارەت قىلىدۇ، دىنىمىزنى ئەيىپلەيدۇ، جامائەتىمىزگە ئايرىمچىلىق سالىدۇ، شۇنداق بولسىمۇ سەۋرى قىلىپ ئۇنىڭغا بىر نىمە دىمەيمىز» دەپ پاراڭ سالغاچ ئولتۇراتتى. دەل بۇ چاغدا ھەببى ئەكرەم ئەپەندىمىز كەبىگە زىيارەتكە كەلدى. ھاجەرى ئەسۋەتنى سۆيۈپ تاۋاپ قىلىشقا باشلىدى. ئۇلارنىڭ يېنىدىن ئۆتىشى بىلەن مۇشرىكلەر ئۇنىڭغا ھاقارەتلىك سۆزلەر بىلەن نەشتىرىنى سانجىشقا باشلىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بۇنىڭدىن تولىمۇ رەنجىدى. ئەمما ھىچ نەرسە دىمەستىن تاۋاپ قىلىشنى داۋام قىلدى. ئۈچىنچى قېتىم ئۇلارنىڭ يېنىدىن ئۆتكەندە توختاپ، ئۇلارغا: «ئەي قۇرەيش! سۆزۈمنى تىڭشاڭلار! نەپسىمنى، يەتتە قات ئاسماننىڭ ئېگىسى بولغان ئاللاھنىڭ ئىسمىغا قەسەم ئىچىمەنكى، ماڭا سىلەرنىڭ پەرىشان بولىدىغانلىقىڭلارنى خىتاپ قىلدى...» دىيىشى بىلەن، ئۇ يەردە تۇرغان مۇشرىكلەر، نىمە دىيىشىنى بىلەلمەي داڭ قېتىپ قالدى. پەقەت ئەبۇ جەھىل مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: «ئەي ئەبۇل قاسىم! سەن ناتۇنۇش بىرسى ئەمەس، بىزنىڭ ساددا ھەرىكەتلىرىمىزگە قارىماي، ئىبادىتىڭنى داۋام قىلغىن، ئۆزەڭنى بىز بىلەن بىر يەرگە قويما» دەپ يالۋۇرۇشقا باشلىدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزلەردىن كېيىن بۇ يەردىن ئايرىلدى.

ئەتىسى مۇشرىكلەر، يەنە شۇ يەرگە توپلاندى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز توغۇرسىدا يەنە غەۋەت-شىكايەت قىلىشقا باشلىدى. ئۇزۇن ئۆتمەي پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تاۋاپ قىلىشقا كەلدى. مۇشرىكلەر ئۇنى كۆرۈشى بىلەن ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ بەدبەختى بولغان ئۇقبە بىن مۇئايىت، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ياقىسىغا ئېسىلدى. مۇبارەك بوينىنى نەپەس ئالالمىغۇدەك دەرىجىدە سىقتى. دەل ئۇ ئەسنادا ئۇ يەرگە كەلگەن ئابۇبەكرى: «رەببىم ئاللاھ دىگەن بىرسىنى ئۆلتۈرمەكسىلەر ئەمدى؟ سىلەرگە، ئالەملەرنىڭ رەببىدىن ئايەتلەر كەلتۈردى...» دىدى-دە، رەسۇلۇللاھنى قوغداش ئۈچۈن ئۇلارغا قاراپ ئېتىلدى. مۇشرىكلەر رەسۇلۇللاھنى تاشلاپ ئابۇبەكرىگە ئېتىلدى. مۇبارەك بېشىغا مۇش-تېپىكلەرنى ياغدۇردى. ئۇتبە بىن رەبىئا دىگەن بەتبەخت، ئۇنىڭ يۈزىگە ئاياقلىرى بىلەن ئۇرۇپ ئۇنىڭ يۈزىنى قىپقىزىل قان قىلىپ تونۇغۇسىز ھالغا ئەكىلىپ قويغان ئىدى. تەيمۇ ئوغۇللىرى كېلىپ ئاجىراتمىغان بولسا، ئۆلگىچە قەدەر ئۇرغان بولاتتى. قەبىلىسىدىن بولغان كىشىلەر، پەرىشان ۋە ھارغۇن ھالەتتە قالغان ئابۇبەكرىنى كۆرۈشى بىلەن، ئۇنى ئەدىيال ئىچىگە ئوراپ ئۆيىگە ئېلىپ كەتتى. قەبىلە كىشىلىرى كەبىگە قايتىپ كېلىپ، ئۇلارغا: «ئەگەر ئابۇبەكرى ئۆلىدىغان بولسا، قەسەم قىلىمىزكى بىز ئۇتبەنىڭ جېنىنى ئالىمىز» دىدى ۋە ئابۇبەكرىنىڭ قېشىغا قايىتتى.

ھەزرەتى ئابۇبەكرى ئۇزۇن مەزگىل ئۆزىگە كېلەلمىدى. دادىسى ۋە بەنى تەيمىلەر ئۇنىڭ ھوشىغا كېلىشى ئۈچۈن ئەپلەشتى. تا ئاخشام ۋاقتى ئاران ئۆزىگە كېلەلىدى. كۆزلىرىنى ئاچار-ئاچماي بوغۇق ئاۋاز بىلەن: «رەسۇلۇللاھ نىمە قىلىۋاتىدۇ، ئۇنىڭ ھال-ئەھۋالى قانداق؟ ئۇنىڭغا تىل ئۇزاتتى، ئۇنىڭغا ھاقارەت قىلىشتى» دىدى. ئانىسى ئۇممۇل ھايىرغا: «ئۇنىڭدىن سورىغىن، بىر نەرسە يەمدۇ، بىر نەرسە ئىچەمدۇ؟» دەپ سورىدى. ئابۇبەكرىنىڭ ھىچ تاقىتى قالمىغان ئىدى. بىر نەرسە ئىچمەك ۋە يىمەك ئۇنىڭ خىيالىغا كىرىپ چىقمىغان ئىدى. ئۆيدە يالغۇز قالغاندىن كېيىن، ئانىسى ئۇنىڭغا: «نىمە يەپ، نىمە ئىچىسەن؟» دەپ سورىشى بىلەن كۆزلىرىنى ئېچىپ، «رەسۇلۇللاھنىڭ قانداق تۇرىۋاتىدۇ» دەپ سورىدى. ئانىسى: «راستىنى دىسەم دوستۇڭ توغۇرسىدا ھىچ نىمە بىلمەيمەن» دىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى: «خەتتاپنىڭ قىزى ئۇممۇ جەمىلنىڭ قېشىغا بارغىن، رەسۇلۇللاھنى ئۇنىڭدىن سورىغىن!» دىدى.

ئۇممى جەمىل، ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ قىز قېرىندىشى بولۇپ، مۇسۇلمان بولغان ئىدى. ئانىسى ئۇممى ھايىر، ئۇممۇ جەمىلنىڭ ئۆيىگە كەلدى ۋە: «ئوغلۇم ئابۇبەكرى، سېنىڭدىن ھەزرىتى مۇھەممەتنى سوراۋاتىدۇ، ئەجىبا ئۇ قانداق تۇرىۋاتىدۇ؟» دىدى. ئۇممى جەمىل: «مېنىڭمۇ نە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، نە ئابۇبەكرىدىن بىر خەۋىرىم بار! خالىساڭ بىرلىكتە بارايلى!» دىدى. ئۇممى ھايىر: «ماقۇل» دېيىشى بىلەن ئۇلار يولغا چىقتى. ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ يېنىغا كېلىشى بىلەن ئۇممى جەمىل، ھەزرىتى ئابۇبەكرى سىددىقنى يارا ۋە تاياق ئىزلىرى ئىچىدە پەرىشان ۋەزىيەتتە كۆرىشى بىلەن، ئۆزىنى تۇتالمىغان ھالدا: «ساڭا بۇ ئەسكىلىكلەرنى قىلغان مۇتلەق بىر ئازغۇن ۋە ھەددىدىن ئاشقان بىرسىدۇر، ئاللاھ تائالاھتىن تىلەيدىغىنىم، قىلغان بۇ ئىشلىرىنىڭ جازاسىنى چەكمەكتۇر» دەپ نالە قىلىشقا باشلىدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ئۇممۇ جەمىلگە: «رەسۇلۇللاھ نىمە قىلۋاتىدۇ، ئۇنىڭ ھال-ئەھۋالى قانداق؟» دەپ سورىدى. ئۇممۇ جەمىل ئۇنىڭغا: «بۇ يەردە ئانىڭىز بار، دىگەن گەپلەرنى ئاڭلاپ قالىدۇ» دېيىشى بىلەن، ھەزرىتى ئابۇبەكرى: «ئۇنىڭدىن ساڭا بىر يامانلىق كەلمەيدۇ» دىدى. ئۇممۇ جەمىل ئۇنىڭغا: «ئۇ ھايات، ھال ئەھۋالىمۇ ياخشى» دىدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى تەكرار: «ھازىر ئۇ قەيەردە؟» دەپ سورىدى. ئۇممۇ جەمىل: «ئەركامنىڭ ئۆيىدە» دەپ جاۋاب بەردى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى: «ساڭا شۇنى دەيكى، مەن رەسۇلۇللاھنى بېرىپ كۆرمىگىچە نە تاماق يەيمەن، نە بىر نەرسە ئىچىمەن!» دىدى. ئانىسى: «سەن بىردەم ساقلىغىن، باشقىلار ئۇخلىغاندىن كېيىن بىر گەپ بولسۇن!» دىدى. كىشىلەر ئۆيىگە غىرىق بولۇپ، ئەتراپ تىمتاسلىقىقا چۆمگەندە، ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ئانىسى ۋە ئۇممۇ جەمىلنىڭ ياردىمى بىلەن ئاستا-ئاستا ماڭغانچە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ماڭدى. يېتىپ بېرىشى بىلەنلا ئۇنى ئېسىلىپ سۆيدى ۋە مۇسۇلمان قېرىنداشلىرى بىلەن قۇچاقلاشتى.

ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ بۇ ھالى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى تولىمۇ پەرىشان قىلدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى: «يا رەسۇلۇللاھ! ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن! ئۇ ئازغىن ئادەمنىڭ، يۈز-كۆزۈمنى يەرلەرگە ئۇرۇپ، تونىيالماس ھالغا كەلتۈرگەنلىكىدىن باشقا بىر كۆڭۈل ئاغرىقىم يوق! يېنىمدىكى كىشى بولسا، مېنى بۇ دۇنياغا كەلتۈرگەن ئانام سەلمادۇر. ئۇنىڭغا دۇئا قىلىپ قويغىن، ئۇنىڭغا مەرھەمەت تىلىشىڭنى ئارزۇ قىلمەن. ئىشىنىمەنكى، ئاللاھ تائالاھ، سېنىڭ ھۆرمىتىڭدىن ئۇنى دوزاق ئازابىدىن قوتۇلدۇرىدۇ» دەپ نىدا قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سەلمانىڭ مۇسۇلمان بولىشى ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھقا يالۋۇردى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ دۇئاسى قوبۇل بولغان ئىدى. شۇنداق قىلىپ ئۇممۇ ھايىرمۇ ھىدايەتكە ئېرىشىپ مۇسۇلمان بولدى ۋە تۈنجى مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىدىن بىر كىشىلىك يەر ئېلىش شەرىپىگە ئېرىشتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆيى، ئەبۇ لەھەب بىلەن ئۇكبە بىن مۇئايىتتىن ئىبارەت بولغان ئىككى ئازغۇن مۇشرىكنىڭ ئۆيىنىڭ ئوتتۇرسىدا ئىدى. بۇلار پۇرسەت تاپسىلا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەزىيەت بېرىشقا تىرىشاتتى. ھەتتا، كېچىلەردىمۇ ھايۋانلارنىڭ قېرىنلىرنى ئۇنىڭ دەرۋازىسى ئالدىغا تاشلاپ قوياتتى. تاغىسى ئەبۇ لەھەب، بۇلار يەتمىگەندەك، خوشنىسى ئادىينىڭ ئۆيىدىن ئۇنىڭغا تاش ئاتاتتى. ئايالى ئۇممۇ جەمىلمۇ ئۇنىڭدىن كام قالمايتتى. تىككەنلەرنى ۋە دەرخلەرنىڭ پۇتاقلىرنى يىغىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ماڭىدىغان يوللارغا چېچىپ قوياتتى. بىر كۈنى ئەبۇ لەھەب، نىجازەتلەرنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئىشىكى ئالدىغا تۆكىۋاتقاندا، ھەزرىتى ھامزا كۆرۈپ قالدى. دەرھال يۈگرەپ بېرىپ قېرىندىشى ئەبۇ لەھەبنى تۇتىۋالدى ۋە ئۇ ئەكەلگەن نىجازەتنى ئۇنىڭ بېشىغا تۆكتى. ئەبۇ لەھەب ۋە ئۇنىڭ ئايالىنىڭ بۇنچە كۆپ ئەزىيەتلىرىدىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ھەققىدە: «ئەبۇ لەھەبنىڭ قوللىرى قۇرۇپ كەتسۇن، بەربىر قۇرۇپ كەتتى...» دەپ باشلىغان سۈرە نازىل بولدى.

ئەبۇ لەھەبنىڭ ئايالى ئۇممۇ جەمىل، ئۆزلىرى ھەققىدە بىر سۈرە نازىل بولغانلىقىنى بىلىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئىزدەشكە باشلىدى. كەبىدە ئىكەنلىكىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، قولىغا يوغان بىر تاش ئېلىپ كەبىگە يۈگۈردى. ئۇ ۋاقىتتا ھەزرىتى ئابۇبەكرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆھبەتلىرى بىلەن خوشاللىق ئىچىدە ئىدى. ئۇممۇ جەمىلنىڭ قولىغا تاش ئالغانلىقىنى كۆرىشى بىلەن، «يا رەسۇلۇللاھ! ئۇممۇ جەمىل كېلىۋاتىدۇ، بەكمۇ يامان بىر خوتۇن، سىزگە زىيانكەشلىك قىلىشىدىن ئەنسىرەپ قالدىم. چەتىرەك بىر يەرگە يۆتكۈلۈڭ، ئۇنىڭ ئەزىيىتىدىن ساقلىنىڭ» دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «ئۇ مېنى كۆرەلمەيدۇ» دىدى. ئۇممۇ جەمىل، ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ ئالدىغا كېلىپ، «ئەي ئابۇبەكرى! ئۇ دوستۇڭ قەيەردە؟ مېنى ۋە يولدىشىمنى مازاق قىلىپ يامانغا چىقىرىپتۇ، ئۇ شائىر بولسا، مەنمۇ شائىر. مەنمۇ ئۇنى مازاق قىلىمەن. بىز ئۇنىڭغا ئېسىيات ئېيتىمىز، ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى قوبۇل قىلمايمىز، ئۇنىڭ دىنىدىن ھەرگىزمۇ سۆيۈنمەيمىز. قەسەم ئىچىمەنكى، ئەگەر ئۇنى بىر كۆرسەم، شۇ تاشنى بېشىغا ئاتاتتىم...» دىگىنچە ئاغزىنى بۇزۇشقا باشلىدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى: «مېنىڭ ئېگەم شائىر ئەمەس ۋە سېنى مازاق قىلمىدى» دېيىشى بىلەن ئۇممى جەمىل قايتىپ كەتتى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قاراپ: «يا رەسۇلۇللاھ! ئۇ سىزنى كۆرمىدىمۇ؟» دەپ

سورىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئۇنىڭغا: «مېنى كۆرمىدى، ئاللاھ تائالاھ، ئۇنىڭ كۆزىنى مېنى كۆرەلمەيدىغان ھالغا كەلتۈرۈپ قويدى» دىدى.[48]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك قىزلىرىدىن ھەزرەتى ئۇممۇ گۈلسۇم، ئەبۇ لەھەبنىڭ ئوغلى ئۇتەيبە بىلەن، ھەزرەتى رۇقىيە بولسا، يەنە بىر ئوغلى ئۇتبە بىلەن چاي ئىچكۈزىلگەن بولۇپ تېخى توي قىلمىغان ئىدى. «تەببەت سۈرىسى» نازىل بولىشى بىلەن، دوزاققا مەھكۇم بولغان ئەبۇ لەھەب بىلەن ئايالى ۋە مۇشرىكلەرنىڭ ۋەكىللىرى، ئۇتبە ۋە ئۇتەيبەگە: «ئۇنىڭ قىزلىرىنى ئېلىپ يۈكنى يېنىكلەتتىڭلار، قىزلىرىنى قويۇپ بېرىڭلار، باش ئاغرىقى تارتسۇن، سىلەر قۇرەيشتىن كۆڭلۈڭلار خالىغان قىزنى دەڭلار، سىلەرگە ئېلىپ بېرىمىز» دەپ تەكلىپ قىلدى. ئۇلار: «ماقۇل ئەمسە، قويۇپ بەردۇق» دىدى. ئۇتەيبە دىگەن شەرەپسىز، تېخىمۇ يولدىن چىقىپ، پەيغەمبەر سەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، «ئەي مۇھەممەت! مەن سېنى ۋە دىنىڭنى تونۇمايمەن. قىزىڭنىمۇ ئالمايمەن، ئەمدى نە سەن مېنى سۆي، نە مەن سېنى سۆيەي! نە سەن ماڭا كەل، نە مەن ساڭا باراي!...» دەپ ھاقارەت قىلدى. ئاخىرىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئېتىلىپ بېرىپ ياقىسىغا ئېسىلدى ۋە كۆينەكلىرىنى يىرتىپ ھاقارەت قىلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ئۇنىڭ بۇ ھۆرمەتسىزلىكىدىن كېيىن، «يا رەببىم! بۇنىڭغا ھايۋانلاردىن بىرسىنى باش بالاسى قىلغىن» دىدى. ئۇتەيبە دىگەن بەدبەخىت، بۇ سۆزلەرنى بېرىپ دادىسىغا سۆزلەپ بەردى. ئەبۇ لەھەب: «مۇھەممەتنىڭ ئوغلۇم ھەققىدىكى دۇئاسىدىن قورقىۋاتىمەن» دىدى. بىر قانچە كۈن ئۆتكەندىن كېيىن، ئەبۇ لەھەب ئوغلىنى شامغا تىجارەتكە ئەۋەتتى. تىجارەت ھەيئىتى زەركا دىگەن يەرگە كېچىنى ئۆتكۈزۈش ئۈچۈن بارگاھ قۇردى. بىر شىر بۇ ئەتراپنى ئايلىنىشقا باشلىدى. ئۇتەيبە بۇ ئەھۋالنى كۆرە-كۆرمەيلا: «ئاللاھ بالايىمنى بەرسۇن! قەسەم ئىچمەنكى،مۇھەممەتنىڭ (ئەلەيھىسسالام) دۇئاسى قوبۇل بولۇپتۇ. بۇ شىر مېنى يەيدىكەن! ئۆزى مەككىدە بولسىمۇ مېنىڭ قاتىلىمدۇر» دىدى. شىر بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن غايىپ بولدى. ئۇتەيبەنى ئېگىز بىر يەرگە ياتقۇزۇشتى. كېچىدە شىر يەنە كەلدى. كارۋاننى بىر-بىرلەپ پۇرىغاندىن كېيىن، ئۇتەيبەنىڭ قېشىغا كەلدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئېتىلىپ قارنىنى يېرىۋەتتى ۋە بېشىنى چىشلەپ ۋەھشى بىر شەكىلدە جېنىنى ئالدى. ئۇتەيبە جان تالىشىۋاتقاندا: «مەن سىلەرگە، مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) ئىنسانلارنىڭ ئەڭ راستچىلى دىمىگەنمىدىم؟» دەپ نالە-پەريات قىلىپ جان بەردى. بىر شىر تەرىپىدىن ئوغلىنىڭ پارچىلانغانلىقىنى ئاڭلىغان ئەبۇ لەھەب، «مەن سىلەرگە، مۇھەممەتنىڭ (ئەلەيھىسسالام) ئوغلۇم ھەققىدىكى دۇئاسىدىن قورقىۋاتىمەن دىمىگەنمىدىم؟» دەپ يىغلاشقا باشلىدى.[49]

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىنسانلارنى ئەبەدى سائادەتكە دەۋەتكە چاقىرىپ، ئاللاھ تائالاھنىڭ بارلىقىغا، بىرلىكىگە دەۋەت قىلاتتى ۋە ئۇلارنىڭ دوزاق ئازابىدا كۆيمەسلىكى ئۈچۈن پائالىيەت ئېلىپ بېرىۋاتاتتى. مۇشرىكلەر بولسا، «ئاتىلىرىمىزنىڭ دىنىدىن ۋاز كەچمەيمىز» دەپ، بۇتلىرىغا چوقۇنۇشنى داۋام قىلىۋاتاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنى ئىنسانىدەك قىممەتلىك ۋە شەرەپلىك ياشاشقا، قىممەتسىزلىكتىن قۇتۇلۇپ، ئۇلۇغ ماقاملارغا ئېرىشىشكە دەۋەت قىلاتتى. ئۇلار بولسا جاھىللىق بىلەن ئۆزىنىڭكىنى راسىت قىلىشاتتى. ئەبۇ لەھەب، ھاقارەت ۋە ئەزىيەت بېرىدىغانلارنىڭ باشلامچىسى بولۇپ داۋاملىق ئۇنى كۈزىتەتتى. ئىنسانلارنى ئۇنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاشتىن ۋاز كېچىشكە، كاللىسىدا شۈپھە ۋە گۇمان قوزغاشقا تىرىشاتتى. كىشلەر توپىدا ياكى بازارلاردا، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «ئەي ئىنسانلار! ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق دەڭلار! چىقىش يولى بۇدۇر» دىيىشى بىلەن، ئۇ دەرھال ئارقىسىدىن كېلىپ: «ئەي ئىنسانلار! بۇ سۆزلەۋاتقان كىشى مېنىڭ جىيەنىمدۇر. ھەرگىز ئۇنىڭ سۆزىگە ئىشەنمەڭلار، ئۇنىڭدىن ئۇزاق تۇرۇڭلار!» دەيتتى.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى كەبىدە ناماز قىلىۋاتاتتى. قۇرەيشنىڭ ئاقسۆڭەكلىرىدىن: ئەبۇ جەھىل، شەيبە بىن رەبىئا، ئۇتبە بىن رەبىئا، ئۇكبە بىن ئەبى مۇئايىت قاتارلىق يەتتە كىشلىك بىر مۇشرىك توپى، رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىغا كېلىپ ئولتۇرۇشتى. ئۇ ئەتراپتا بىر كۈن بۇرۇن سويۇلغان بىر تۆگىنىڭ قېرىنى بار ئىدى. شەرەپسىز ئەبۇ جەھىل، يېنىدىكىلەرگە قاراپ، «ئىچىمىزدىن كىم شۇ تۆگىنىڭ قېرىنىنى ئېلىپ، مۇھەممەت سەجدىدە قىلىۋاتقاندا، ئىككى مۈرىسىنىڭ ئوتتۇرىسىغا قويالايدۇ؟» دەپ رەزىل بىر تەكلىپ قويدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ زالىم، ئەڭ قىلىقسىز، ئەڭ مەرھەمەتسىز، ئەڭ بەدبەختىت بولغان ئۇكبە بىن ئەبى مۇئايىت، «مەن قىلىمەن» دەپ دەرھال ئورنىدىن تۇردى. قېرىنىنى ئىچىدىكى نىجازەتلەر بىلەن بىرلىكتە، مۇبارەك پەيغەمبەرىمىز سەجدىدە قىلىۋاتقاندا، ئۇنىڭ مۇبارەك مۈرىلىرىگە قويىدى. بۇنىڭغا قاراپ تۇرغان مۇشرىكلەر، قاقاقلاپ كۈلۈشكە باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سەجدىنى ئۇزىتىپ مۇبارەك بېشىنى كۆتۈرمىدى. ئۇ ۋاقىتتا ئاسخابى كېرەملەردىن ئابدۇللاھ بىن مەسئۇد بۇ ئەھۋالنى كۆردى. ئۇ

[48]ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، XIIL،173؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، VII،53.

[49]ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، VIIIXXX،301 .

بۇ ۋەقەنى شۇنداق بايان قىلغان ئىدى: «رەسۇلۇللاھنى، ئۇ ئەھۋالدا كۆرۈشىم بىلەن مىڭكەمدىن تۆتۈن چىقتى. پەقەت مېنى مۇشرىكلەردىن قوغدايدىغان بىر قەۋمىم ۋە ياكى بىر قەبىلەم يوق ئىدى. ئېگىسى بولمىغان بىر ئاجىز ئىدىم. ئۇ ۋاقىتتا گەپ قىلىشقىمۇ كۈچۈم يەتمىگەن ئىدى. كۆزۈمنى ئېچىپ پارقىراپ قاراپ تۇرۇشتىن، ئازاب ئىچىدە، رەسۇلۇللاھنىڭ ھالىغا قاراپ تۇرۇشتىن باشقا ئىش قولۇمدىن كەلمىگەن ئىدى. شۇنى ئارزۇ قىلاتتىمكى، ئۇنى مۇشرىكلەردىن قوغدالىغۇدەك كۈچۈم ياكى بىر قوغدۇغۇچۇم بولغان بولسا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك مۈرىسىگە قويۇلغانلارنى ئېلىپ تاشلىغان بولالىسام. مەن شۇنداق ساقلاۋاتقان ۋاقىتىمدا، پەيغەمبەرىمىزنىڭ قىزى پاتىمەگە خەۋەر يەتكۈزدى. ئۇ ۋاقىت پاتىمە تېخى كىچىك ئىدى. يۈگرەپ دىگۈدەك كەلدى. دادىسىنىڭ ئۈستىدىكىلەرنى ئېلىپ تاشلىدى. بۇنى قىلغانلارنى قارغىدى. ئېغىر گەپلەرنى قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ھىچ ئىش بولمىغاندەك نامىزىنى تۈگەتكەندىن كېيىن، ئۈچ قېتىم: «ئاللاھىم! قۇرەيشتىكى بۇ قەۋمنى ساڭا تاپشۇردۇم! ئاللاھىم! ئەبۇ جەھىل ئامىر بىن ھىشامنى ساڭا تاپشۇردۇم! ئاللاھىم! ئۇكبە بىن رەبىئانى ساڭا تاپشۇردۇم! ئاللاھىم! شەيبە بىن رەبىئانى ساڭا تاپشۇردۇم! ئاللاھىم! ئۇكبە بىن مۇئايىتنى ساڭا تاپشۇردۇم! ئاللاھىم! ئۈمەييە بىن ھالەفنى ساڭا تاپشۇردۇم! ئاللاھىم! ۋەلىد بىن ئۇتبەنى ساڭا تاپشۇردۇم! ئاللاھىم! ئۇمارا بىن ۋالىتنى ساڭا تاپشۇردۇم!» دەپ دۇئا قىلدى. بۇ بەد دۇئانى (قارغاش مەنىسىدە كەلگەن دۇئا) ئاڭلىغان مۇشرىكلەر، كۈلۈشتىن توختاپ قورقۇشقا باشلىدى. چۈنكى ئۇلار بەيتۇللاھتا قىلىنغان دۇئانىڭ قوبۇل بولىدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئەبۇ جەھىلگە: «سەن يا بۇ ئىشتىن ۋاز كېچىسەن، يا ئاللاھ سېنىڭ بېشىڭغا بىر بالايى-ئاپەت كەلتۈرىدۇ» دىدى. ئاللاھ تائالاھقا قەسەم ئىچىمەنكى، رەسۇلۇللاھنىڭ ئىسمىلىرىنى سۆزلىگەن بۇ كىشىلەرنىڭ «بەدىر» ئۇرۇشىدا ئۆلتۈرۈلۈپ، يەرلەردە سۆرۈلۈپ يۈرگەنلىكىنى، ئىسسىقتىن سېسىپ لەش ھالىتىگە كەلگەن بەدەنلىرىنىڭ بەدىر كارىزاڭلىرىغا ئېتىلغانلىقىنى كۆردۈم.

بىر كۈنى ئەبۇ جەھىل، بەيتۇللاھتا، قۇرەيش مۇشرىكلىرىگە: ئەي قۇرەيش جامائەتى! سىلەر كۆرۈپ تۇرۇپسىلەر، مۇھەممەت دىنىمىزنى پەس كۆرىدۇ، بۇتلىرىمىزغا ۋە ئۇنىڭغا چوقۇنغان ئاتا-بوۋىلىرىمىزغا ھاقارەت قىلىدۇ، بىزگە ئۇ ئەقىلسىز كۆزى بىلەن تىكىلىپ قاراشتىن تەپ تارتمايدۇ. سىلەرنىڭ ئالدىڭلاردا قەسەم بىلەن شۇنى دەيمەنكى، ئەتە مەن ئاران كۆتۈرەلىگىدەك بىر تاش بىلەن، ئۇ بۇ يەردە سەجدىدە قىلغان ۋاقىتتا ئۇنىڭ بېشىغا ئۇرىمەن. ئۇ ۋاقىت سىلەر مېنى، ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرىغا قارشى، خالىساڭلار قوغداڭلار، خالىساڭلار قوغدىماڭلار. مەن ئۇنى ئۆلتۈرگەندىن كېيىن، تۇققانلىرى ماڭا خالىغىنىنى قىلسۇن... دىدى. ئۇ يەردە ئۇنى تىڭشاپ تۇرغان مۇشرىكلەر: قەسەم ئىچىمىزكى، بىز سېنى قوغدايمىز ھەم ھىچكىمگە تاپشۇرۇپ بەرمەيمىز، پەقەت ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەسەڭلا بولدى! دېيىشتى.

ئەتىگەن سائەتلىرى بىلەن ئەبۇ جەھىل، قولىغا يوغان بىر تاشنى ئالغان ھالدا كەبىگە كەلدى. مۇشرىكلەرنىڭ قېشىغا كېلىپ ئولتۇردى ۋە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى ساقلاشقا باشلىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ھەر ۋاقىت داۋام قىلىپ كەلگەن ئادىتى بويىچە كەبىگە كېلىپ ناماز قىلىشقا باشلىدى. ئەبۇ جەھىل قولىدىكى يوغان تاشنى كۆتۈرگىنىچە پەيغەمبەرىمىزگە قاراپ ماڭدى. مۇشرىكلەر ئۇنىڭ ئىشىنى ھاياجان ئىلكىدە تاماشا قىلىپ تۇراتتى. ئەبۇ جەھىل يېقىنلاشقانسېرى قورقۇپ تىترەشكە باشلىدى. قولىدىكى يوغان تاش يەرگە چۈشتى. چىرايى كۈلدەك بولدى ۋە ئارقىسىغا قاراپ ماڭدى. مۇشرىكلەر ھەيرانلىق ئىچىدە ئەبۇ جەھىلنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە: ئەي ئامىر بىن ھىشام! سۆزلە، نىمە بولدى ساڭا؟ دەپ سورىدى. ئەبۇ جەھىل: مەن ئۇنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن تاشنى قولۇمغا ئېلىشىم بىلەن پەيلى بۇزۇلغان بىر تۆگە چىقتى. قەسەم ئىچىمەنكى، ئۆمرۈمدە ئۇنداق ئۇزۇن پۇتلۇق، ئۆتكۈر چىشلىق، ھەيۋەتلىك بىر تۆگىنى ھىچ كۆرۈپ باقمىغان ئىدىم. ئەگەر يەنە ئازىراق يېقىنلاشقان بولسام مېنى ئۆلتۈرۋىتەتتى، دىدى.

يەنە بىر كۈنى ئەبۇ جەھىل، مۇشرىكلەرنى توپلاپ: ئابدۇللاھنىڭ يېتىمى، بۇ يەردە ناماز قىلىپ، يۈزىنى تۇپراققا سۈرەمدۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: شۇنداق، دېيىشتى. بۇ سۆزنى ساقلاپ تۇرغان ئەبۇ جەھىل: ئەگەر ئۇنى شۇنداق كۆرسەم، بېشىنى پۇتلىرىم بىلەن چەيلەيمەن، دىدى. بىر كۈنى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەپەندىسى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، كەبىدە ناماز قىلىۋاتاتتى. دوستلىرى بىلەن ئولتۇرغان ئەبۇ جەھىل، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام تەرەپكە قاراپ ماڭدى. يېقىن كېلەـكەلمەيلا يۈزلىرىنى سۈرتۈپ قېچىشقا باشلىدى. مۇشرىكلەر ئۇنىڭ قېشىغا كېلىپ: نىمە بولدى، قانداق ئەھۋالىڭ؟ دىدى. ئەبۇ جەھىل: ئارىمىزدا ئوت يېنىپ تۇرغان بىر ئازگال پەيدا بولدى. نامەلۇم بىر كىشىلەرنىڭ ماڭا ھۇجۇم قىلغىنىنى كۆرۈشۈم بىلەن ئارقامغا قاچتىم، دىدى.

ۋەلىد بىن مۇگىرە، ئەبۇ جەھىل، ئەسۋەت بىن مۇتەللىپ، ئۈمەييە بىن ھالەف، ئەسۋەت بىن ئابدى ياگۇەس، ئاس بىن ۋائىل، ھارىس بىن قاتارلىق بىر تۈركۈم مۈشرىكلەر رەسۇلۇللاھنى كۆرگەن ۋاقىتلاردا: «بۇ ئۆزىنى پەيغەمبەر چاغلايدۇ، ھەتتا يېنىغا جەبرائىلنىڭ كەلگەنلىكىنى سۆزلەيدۇ» دەپ ئۇنى مازاق قىلىشاتتى. بۇ سەۋەپتىن ھابىبى ئەكرەمنىڭ كۆڭلى يېرىم بولغان بىر كۈنى،

جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كەلدى ۋە ئۇنىڭغا بەزى ئايەت كەرىملەرنى كەلتۈردى. مەنىسى بولسا: «قەسەم بولسۇنكى (ئەي ئەلچىم)، سەندىن بۇرۇن كەلگەن پەيغەمبەرلەرنىمۇ مازاق قىلاتتى، ئۇلار پەيغەمبەرلەرنى مازاق قىلغانلىقى ئۈچۈن، بالا-قازالار ئۇلارنى بىتچىت قىلدى (ئەنئام سۈرىسى، 10-ئايەت)» ئىدى. «ئىنقكى، بىز سېنى مازاق قىلغانلارغا قارشى بىز يېتىمىز، ئۇلار شۇنداق بىر ئىنسانلاركى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھلارغا ئىشىنىدۇ، ئۇلار پات يېقىندا (بېشىغا كېلىدىغان ئاقىۋەتتىن) بىلىپ قالىدۇ. شۇنىڭدىن خەۋەرىڭلار بولسۇنكى (شېرىك قوشقانلار،قۇرئان-كەرىمگە تىل ئۇزاتقانلار ۋە سېنى مازاق قىلىپ يامان سۆزلەرنى قىلغانلار)، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىگە كۆكسۈڭ قورۇلۇپ، ئىچىڭ سىقىلىدۇ (ھىجرە سۈرىسى، 10~9-ئايەتلەر)».

كائىناتنىڭ سۇلتانى، بىر كۈنى مۇبارەك كەبىگە زىيارەت قىلىۋاتقاندا، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ: «مەن ئۇلارنىڭ (مازاق قىلغانلارنى) ھەققىدە بىر ئەمىر ئېلىپ كەلدىم» دىدى.

بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، ۋەلىد بىن مۇگىرە، ئۇلارنىڭ ئالدىدىن ئۆتتى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: ئالدىمىزدىن ئۆتكەن كىشى كىم؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: ئۇ ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەڭ ناچار قۇللىرىدىن بىرى، دىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ۋەلىدىنىڭ پاچىقىغا ئىشارەت قىلدى ۋە: ھەققىڭدىن كەلدىم، دىدى. بىر ئاز ئۆتكەندىن كېيىن ئاس بىن ۋائىل ئۆتتى. ئۇنىمۇ سوراپ ئوخشاش جاۋاب ئالغاندىن كېيىن، قورسىقىغا ئىشارەت قىلدى ۋە: ئۇنىڭغىمۇ ھەددىنى بىلدۈرۈپ قويىمەن، دىدى. ئەسۋەت بىن مۇتەللىپ ئۆتتى‌شى بىلەن ئۇنىڭ كۆزىگە، ئابدى ياگۇسنى كۆرىشى بىلەن بېشىغا ئىشارەت قىلدى. ھارىس بىن كايس ئۆتتى‌شى بىلەن قورسىقىغا ئىشارەت قىلدى ۋە: يا مۇھەممەت! ئاللاھ تائالاھنىڭ سېنى بۇلارنىڭ يامانلىقىدىن ساقلىدى. ئۇزۇن ئۆتمەي بۇلارنىڭ ھەر بىرسى بالا-قازاغا ئۇچرايدۇ، دىدى. بۇلاردىن ئاس بىن ۋائىلنىڭ پۇتىغا تىككەن كىردى. قانچىلىك داۋالانسىمۇ بۇنىڭ بىر داۋاسىنى تاپالمىدى. ئاخىرى ئۇنىڭ پۇتى تۆگىنىڭ بوينىدەك ئىششىپ كەتتى. ئۇ: مۇھەممەتنىڭ ئاللاھى مېنى ئۆلتۈردى، دىگىنىچە ۋارقىراپ-جاقىراپ جان بەردى. ئەسۋەت بىن مۇتەللىپنىڭ كۆزلىرى كور بولدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بېشىنى دەرەخكە سوققۇزۇپ كۆزىنى كور قىلدى. ئەسۋەت بىن ئابدىياگۇس بادى سەمۇم دىگەن يەردە چاغدا، يۈزى ۋە مەيدىسى تۇيۇقسىزلا قاپ-قارا بولدى. ئۆيىگە كېلىشى بىلەن ئۇنى تونىيالمىدى ۋە ئۇنى ئۆيدىن قوغلاپ چىقاردى. غەزەپلەنگەن ھالدا ئۆينىڭ ئىشىكىنى بېشى بىلەن ئۇسسۇپ ئۆلدى. ھارىس بىن كايس بولسا، تۇزلۇق بىلىق يېيىشى بىلەن بەدىنى قىزىشقا باشلىدى، قانچىلىك سۇ ئىچسە ئىچسۇن سۇغا قانمىدى، ئاخىرى قارنى يېرىلىپ ئۆلدى. ۋەلىد بىن مۇگىرەنىڭ پاچىقىغا تۆمۈر پارچىسى كىردى. يارىسى ھېچ ساقايمىدى، نۇرغۇن قان چىقىپ قانسىرىدى ۋە: مۇھەممەتنىڭ ئاللاھى مېنى ئۆلتۈردى، دىگىنىچە، دات-پەرياد چېكىپ جان بەردى. شۇنداق قىلىپ بۇلار قىلغان يامانلىقلىرىنىڭ جاجىسىنى يىدى. بۇنىڭدىن باشقا مۇشرىكلەرنىڭ ئەبەدى دوزاقتا قالىدىغانلىقى ئايەت كەرىمدە بىلدۈرىلدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز سالاللالاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، بىر كۈنى ئەبۇل ئاسقا قارشى-قارشىغا كەلدى. يېنىدىن ئۇزاقلاشقاندىن كېيىن ھاكەم مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئارقىسىدىن زاڭلىق ئارلاش، يۈزىنى، ئاغزىنى ۋە بەدىنىنى ئويناتتى. رەسۇل ئەكرەم سالاللالاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ھاكەمنىڭ قىلغان قىلىقلىرنى پەيغەمبەرلىك نۇرى بىلەن كۆردى ۋە شۇ پېتى قېلىپ قېلىشى ئۈچۈن دۇئا قىلدى. ئۇنىڭ بەدىنى تىترەپ ئۆمۈر بويى شۇنداق بولۇپ قالدى.

## ئاسخابى كېرەملەرگە قىلىنغان قىيىن-قىستاقلار

مۇشرىكلەر پەقەتلا مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بىلەن توختاپ قالمىغان بولۇپ، ئۇنىڭ مۇبارەك ئاسخابىغىمۇ ئىشكەنجە قىلاتتى. ئادەتتە، كەمبەغەل ۋە ئىگىسىزلەرنى تاللايتتى. قولىدىن كەلسىلا، ئەقىلگە كەلمىگەن ھەر قانداق ئەسكى ئىشنى قىلىشتىن يانماتتى. بۇلارنىڭ بىرى بىلال ھابەشى ئىدى. ئۈمەييە بىن ھالەف ئىسمىدىكى بىر مۇشرىكنىڭ قۇلى بولغان بىلال، ئابۇبەكرى سىددىقنىڭ ۋاستىسى بىلەن مۇسۇلمان بولغان ئىدى. ئۈمەييە، ئون ئىككى قۇلىنىڭ ئىچىدە بىلالنى ئەڭ ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن، بۇتخانىغا قاراۋۇل قىلغان ئىدى. ھەزرەتى بىلال مۇسۇلمان بولىشى بىلەن پۈتۈن بۇتلارنى سەجدە قىلىۋاتقان شەكىلدە تىزىپ قويىدى. بۇ خەۋەرنى ئۈمەييە ئاڭلىشى بىلەن ئاچچىقتىن يېرىلىپ كىتەي دىدى. ئۇنى چاقىرىپ: «ئاڭلىسام سەن مۇسۇلمان بولۇپسەن، مۇھەممەتنىڭ ئاللاھىغا سەجدە قىلىسەنكەن، شۇنداقمۇ؟» دەپ سورىدى. ھەزرەتى بىلال: «شۇنداق، ئۇلۇغ ۋە قۇدرەتلىك بولغان ئاللاھقا سەجدە قىلمەن» دىدى. ئۈمەييە، كۆڭلىگە ياقمىغان بۇ جاۋابنى ئېلىشى بىلەن دەرھال قىيىن-قىستاقنى باشلىدى. چىڭقى چۈشتە، قۇياش نەيزە بوي ئۆرلىگەندە، ئۇنىڭ كىيملىرىنى سالدۇرۇپ، ئىسسىقتىن ئوتتەك يانغان تاشلارنى ئۇنىڭ يالاڭغاچ بەدىنىگە ياقتى. ئاپتاپتىن يانغان ئۇ تاشلار بىلەن ئۇنىڭ دۈمبىسىگە، بىر قىسمنى ئۇنىڭ قورسىقىغا ياققاندىن كېيىن، «ئىسلام دىنىدىن چىق...لات

ۋە ئۇززا ئىسلىلىك بۇتلارغا ئىمان ئېيتقىن» دىدى. بىلال بولسا: «ئاللاھ تائالاھ بىردۇر، ئاللاھ تائالاھ بىردۇر» دەپ ئىمانىنى تەكىتلىدى.

ئۇمەييە بىن ھالەف، ئۇنىڭ بۇ سۆزىنى ئاڭلىشى بىلەن ساراڭلىنىڭ قېلىپىغا كىردى ۋە ئۇنى تىككەنلەر ئۈستىگە ئېتىپ ئۇياق-بۇياققا سۆرىدى. لەختە قان ئىچىدە قالغانلار ئىچىدە قالغان بىلال بوش ئاۋازدا كۈچەپ تۇرۇپ: «ئاللاھىم! سەندىن كەلگەنگە مەن رازى. ئاللاھىم! سەندىن كەلگەنگە مەن رازى» دىگىنىچە ئىمانىنى يەنە بىر قېتىم كۆرسەتتى.

ھەزرىتى بىلال بۇ ۋەقەنى: «ئۇ ھابىس ئۇممەييە، مېنى چىڭقى چۈشتە باغلايتتى، كىچىلەردىمۇ قىيناتتى. تولىمۇ ئىسسىق بىر كۈنى ئىدى، ئۇ بۇرۇنقىدەك مېنى قىيناشقا باشلىدى. مېنى ئىسلامدىن چىقىرىش ئۈچۈن: بۇتلىرىمىزغا چوقۇن! مۇھەممەتنىڭ (ئەلەيھىسسالام) ئاللاھىنى ئىنكار قىل، ئىنكار قىل، ئىنكار قىل! دىگىنىچە، مەنمۇ: ئاللاھ بىردۇر، ئاللاھ بىردۇر! دەيتتىم. ئۆچىنى ئالماق ئۈچۈن ئۇ كۈنى يوغان بىر تاشنى مەيدەمگە قويۇشى بىلەن ھۇشۇمدىن كەتكەن ئىدىم. ھۇشۇمغا كەلسەم تاش مەيدەمدىن ئېلىۋېتىلگەن، قۇياش بۇلۇتلار ئارىسىغا كىرگەن ھالەتتە ئىدى. ئۆز-ئۆزەمگە: ئەي بىلال! جانابى ئاللاھتىن كەلگەن پۈتۈن نەرسە گۈزەلدۇر، مەنىلىكتۇر، دىدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئۇممەييە بىن ھالەپ، يەنە بىر كۈنى بىلالنى قىيىن-قىستاققا ئېلىش ئۈچۈن تالاغا ئېلىپ چىقتى، كىيملىرىنى سالغۇزۇپ بىر تال كالتە ئىشتىنى بىلەن قويۇپ قويغان بولۇپ، قىزىق قۇملارنىڭ ئۈستىگە ياتقۇزۇپ، ئۈستىگە تاشلارنى تويلاپ، مۇشرىكلەر كوللىكتىپ بولۇپ قىينايتتى. ئۇلار: «ئەگەر ئىسلامدىن ۋاز كەچمىسەڭ، ئۆلتۈرۋېتىمىز» دەپ ھەيۋە قىلىشاتتى. بىلال ھابەشى بولسا، بۇ چىدىغۇسىز قىين-قىستاقلاردىمۇ، «ئاللاھ بىردۇر، ئاللاھ بىردۇر!» دەيتتى. بۇ پەيتتە سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ئۇ يەردىن ئۆتۈپ كېتىپ باراتتى. ھەزرەتى بىلال ھابەشىنىڭ بۇ ھالىنى كۆرۈپ كۆڭلى ئىنتايىن يېرىم بولدى ۋە: «ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمىنى سۆزلەش سېنى قۇتقۇزىدۇ» دىدى.

ئۆيىگە قايتىپ كېلىپ بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، ھەزرەتى ئابۇبەكرى ئۇنىڭ قېشىغا كەلدى. ئەپەندىمىز، بىلال ھابەشىنىڭ تارتقان ئازابىنى ئابۇبەكرىگە ئاڭلىتىپ: «كۆڭلۈم بەكمۇ يېرىم» دىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى دەرھال ئۇ يەرگە باردى ۋە مۇشرىكلەرگە: «بىلالنى بۇنداق قىينساڭلار سىلەرگە نىمە پايدىسى، ئۇنى ماڭا سېتىپ بىرگىلار؟» دىدى. ئۇلار: «دۇنيا قەدەر ئالتۇن بەرسەڭمۇ ساتمايمىز پەقەت سېنىڭ قۇلۇڭ ئامىر بىلەن تېگىشىمىز» دىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرىنىڭ قۇلى ئامىر، تىجارەت ئىشلىرىنى قىلىپ ئۇنىڭغا نۇرغۇن پۇل تېپىپ بىرەتتى. يېنىدا شەخسى مېلىدىن باشقا ئون مىڭ ئالتۇنى بار ئىدى. ھەزرەتى ئۆمەرنىڭ ياردەمچىسى بولۇپ، ھەر ئىشنى قىلاتتى. پەقەت كاپىر بولۇپ، كۇپۇرلۇق قىلاتتى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى: «ئامىرنى پۈتۈن مېلى ۋە پۇلى بىلەن، بىلال ئۈچۈن سىلەرگە بەردىم» دىدى. ئۇممەييە بىن ھالەف ۋە باشقا مۇشرىكلەر خوش بولۇشۇپ: «ئابۇبەكرىنى ئالدام خالتىغا چۈشۈردۇق» دىدى.

ھەزرەتى ئابۇبەكرى، دەرھال بىلال ھابەشىنىڭ ئۈستىدىكى تاشلارنى ئېلىۋەتتى. بىلال ھابەشى ئېغىر ئىشكەنجە سەۋەبىدىن ھالىدىن كەتكەن ئىدى. ئۇنى قولىدىن يېتىلەپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۇزۇرىغا ئېلىپ كەلدى ۋە: «يا رەسۇلۇللاھ! بىلالنى بۈگۈن ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ئازات قىلدىم» دىدى. رەسۇلۇللاھ بۇ سۆزنى ئاڭلاپ سۆيۈنۈپ ئۇنىڭ ئۈچۈن ئۇزۇن دۇئا قىلدى. ئۇ چاغدا جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، ئابۇبەكرىنىڭ دوزاقتىن ئۇزاق ئىكەنلىكىنى مۇبارەكلىگەن لەيل سۈرىسىنىڭ 18~17-ئايەتلىرنى ئېلىپ كەلدى. ئايەت كەرىمنىڭ مەنىسى بولسا: «(ھەزرەتى ئابۇبەكرىدەك) مېلى زىيادە بولۇپ (شېرىك ۋە گۇناھتىن ئۇزاق تۇرۇپ)، مېلىنى، ئاللاھ تائالاھنىڭ نەزىرىدە پاك بولۇش ئۈچۈن خەيرلىك ئىشلار ئۈچۈن خەجلىگەن كىشلەر، دوزاقتىن ئۇزاقلاشتۇرۇلدى» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

ھابباب بىن ئەرەت ھەزرەتلىرىنىمۇ دىندىن ۋاز كەچتۈرۈش ئۈچۈن زۇلۇم قىلغان ئىدى. ھەزرەتى ھاببابمۇ ئىگە-چاقىسىز بولۇپ ئۇممۇ ئەنمار ئىسىملىك بىر مۇشرىك خوتۇننىڭ قۇلى ئىدى. ئۇنى قوغدىغىدەك بىر تۇققىنى بولمىغانلىقى ئۈچۈن، مۇشرىكلەر تۇپلىنىپ، ئۇنىڭ كىيملىرنى سالغۇزۇپ، بەدىنىنى تىككەنلەر بىلەن تارايتتى. بەزىدە يالاڭغاچ بەدىنىگە تۆمۈردىن كۆينەك كىيگۈزۈپ، ئاپتاپقا قاقلايتتى. ئاپتاپتا ياكى ئاتەشتە قىزدۇرۇلغان تاشلارغا بەدىنىنى يېقىپ، «دىنىڭدىن ۋاز كەچ! لات ۋە ئۇززاغا چوقۇن!» دەيتتى. ئەمما ھابباب ئىماندىن ھىچ ۋاز كەچمەستىن: «ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرىدۇر!» دەپ ئۇلار بىلەن كۈرەش قىلاتتى.

بىر كۈنى مۇشرىكلەر تۇپلىنىپ بىر مەيدانغا ئوت يارخانى قۇردى. ھەزرەتى ھاببابنى باغلاپ ئۇ يەرگە كەلتۈردى. ئۇنى يالاڭغاچلاپ ئوتنىڭ ئۈستىگە ياتقۇزدى. يا دىندىن ۋاز كەچۈرەتتى ياكى ئۇ ئوتتا ئۇنى كۆيدۈرەتتى. ئوتنىڭ ئۈستىگە ئوڭدىسىغا ياتقۇزۇلغان ھابباب: «ئاللاھىم بۇ ھالىمنى كۆردۈڭ، ھالىمدىن خەۋرىڭ باردۇر، قەلبىمدىكى ئىمانىمنى چىڭ قىلغىن، ماڭا كۈچلۈك

بىر سەۋىر ئاتا قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى. مۇشرىكلەردىن بىرى ھەزرىتى ھاببابنىڭ مەيدىسىگە دەسسىدى. پەقەت ئۇلار ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىمان ئىگىلىرىنى قوغدايدىغانلىقىنى بىلمەيتتى.

يىللار ئۆتكەندىن كېيىن بۇ ۋەقەنى ھەزرىتى ھاببابتىن سورىغان ۋاقىتتا، دۈمبىسىنى ئېچىپ كۆيگەن ئىزلارنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ: «مېنىڭ ئۈچۈن بىر گۈلخان ياقتى، ئاخىردا مېنى ئۇنىڭ ئىچىگە ئاتتى. ئۇ ئاتەشنى پەقەت مېنىڭ گۆشلىرىم ئۆچۈرەلىدى» دىدى.

ھەزرىتى ھاببابقا مۇشۇنداق تالا-تۈزدىلا ئىشكەنجە قىلغاندا، ئۇنىڭ ئېگىسى ئۈممۇ ئەنمارمۇ، ئۇنى دىنىدىن چىقارماق ئۈچۈن بىر تۆمۈر پارچىسىنى ئوتتا قىزارتىپ ئۇنىڭ بېشىغا ياقتى. ئۇ دىن ئۈچۈن بۇنچە كۆپ خورلۇقلارغا چىدىدى. ئۇلارنىڭ تەكلىپلىرىنى رەت قىلدى ۋە دىنىدىن ۋاز كەچمىدى.

بىر كۈنى ھەزرىتى ھابباب، پەيغەمبەرىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كەلگىنىدە، «يا رەسۇلۇللاھ! مۇشرىكلەر مېنى سىرتلاردا كۆرگەن يېرىدە ئوتقا ياقىدۇ، ئۆيدە مېنىڭ ئېگەم ئۈممۇ ئەنمارمۇ بېشىمغا قىزدۇرۇلغان تۆمۈرنى ياقتى. دۇئارىڭىزنى مەرھەمەت قىلىڭ!» دىدى ۋە بېشىدىكى، دۈمبىسىدىكى كۆيۈك ئىزلىرىنى كۆرسەتتى. پەيغەمبەر ئۇنىڭ بۇ ھالىنى كۆرۈپ ئازاپلاندى ۋە ئۇنىڭ دىنىدىن ۋاز كەچمەسلىك ئۈچۈن قىلغان بۇ قارشىلىقىغا چىدىماستىن، «يا رەببىم! ھاببابقا ياردەم قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى. جانابى ئاللاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى دەرھال قوبۇل قىلدى. ئۈممۇ ئەنمارنىڭ بېشىغا شىدەتتلىك بىر باش ئاغرىقى بەردى. ئۇ باش ئاغرىقىدىن ئەتىگەنگىچە پەرياد چەكتى. بۇنىڭغا چىدىماي قىزدۇرۇلغان تۆمۈرنى بېشىغا يېقىشنى تەلەپ قىلدى. ئاخىردا ھاببابنى چاقىرىپ، تۆمۈر پارچاسىنى قىزدۇرۇپ بېشىغا يېقىشنى تەلەپ قىلدى...ھەزرىتى ھاببابمۇ تۆمۈرنى قىزدۇرۇپ ئۇنىڭ بېشىنى داغلىدى...

ئىسلامنىڭ ئەڭ دەسلەپكى كۈنلىرىدە، مۇشرىكلەر ھابباب بىن ئەرەتتنىڭ، ئەھۋالىغا ئانچە كۆڭۈل بۆلۈپ كەتمىدى. پەقەت كۈنلەرنىڭ ئۆتۈشىگە ئەگىشىپ ئىمان ئېيتقانلارنىڭ سانى ئېشىپ بېرىۋاتاتتى. ئاخىردا خالاپ-خالىماستىن بۇ ئىشقا دىققەت قىلىشقا مەجبۇر بولۇشتى. نەتىجىدە، ھەزرىتى ھاببابقا بولغان ئىشكەنجىسىنى ئاشۇردى. ئۇنى ھەددىدىن ئارتۇق ئۇرۇپ-دۇمبالىدى... بۇ ئۇنىڭ ئۈچۈن يارىنىڭ ئۈستىگە تۇز چاچقاندەك بولدى.

پۈتۈن بۇ ئىشلارغا قارشى، ھەزرىتى ھاببابنىڭ ئىمانى زەررە قەدەر ئاجىزلىمىدى. پەقەت ئەزىيەت ۋە ئىشكەنجىلەر چىدىغۇسىز ھالغا كەلگەن ئىدى. باشتىن كەچۈرگەن پۈتۈن ئىشلارنى پەيغەمبەرىمىزگە شىكايەت قىلىپ: «يا رەسۇلۇللاھ! بىزگە كەلگەن بۇنچە كۆپ قىيىن-قىستاقلاردىن قۇرتۇلۇشىمىز ئۈچۈن، دۇئا قىلمامسەن؟» دىدى. ئۇلارنىڭ بۇ سوئالىغا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «سىلەردىن بۇرۇن كەلگەن قەۋملەرنىڭ ئىچىدە شۇنداق بىر كىشىلەر باركى، تۆمۈر تاغاقلار بىلەن تېرىلىرى سويۇلۇپ چىقىرىلاتتى. بۇ ئىشكەنجىلەرمۇ ئۇلارنى دىنىدىن چىقىرالمايتتى. ھەرە بىلەن بېشىنىڭ چوققىسىدىن ئىككىگە بۆلىسىمۇ ئۇلار يەنىلا ئىمانىدىن ۋاز كەچمىگەن ئىدى. ئاللاھ تائالاھ، ئەلۋەتتە بۇ ئىشنى (ئىسلامىيەتنى) تاماملايدۇ. پۈتۈن دىنلەردىن ئۈستۈن قىلىدۇ. شۇنداق بىر كۈنكى، مىنەكلىرىگە (ئات ۋە باشقا مىنىدىغان...) مىنىپ، سانادان ھادىرامۇتقا قەدەر يالغۇز ماڭغان بىر كىشى، ئاللاھ تائالاھدىن باشقا ھېچ بىر كىشىدىن قورقمايدۇ. قويلىرىدىن بولسا بۆرىنىڭ ھۇجۇمىدىن باشقا بىر ئەندىشە ھىس قىلمايدۇ. پەقەت سىلەر ئالدىراپ كېتىپ بارىسىلەر» دىدى ۋە قەددىنى رۇسلاپ تۇرۇپ دۇئا قىلدى. رەسۇلۇللاھنىڭ رۇھلارغا دورا ۋە شىپا بولغان بۇ لەتىپ سۆزلىرى ھاببابنىڭ ئازاپلىرىنى يېنىكلەتتى.

ھەزرىتى ھاببابنىڭ، ئازغۇن مۇشرىك بولغان ئاس بىن ۋائىلدە ئۆزىگە خاس بىر مۇنچە ئېلىشى بار ئىدى. ئۇنى سوراش ئۈچۈن ئۇنىڭ يېنىغا كەلدى. ئاس بىن ۋائىل، ھاببابقا: «مۇھەممەتنى ئىنكار ئەتمىگۈچە سېنىڭ ئالىدىغىنىڭنى بەرمەيمەن» دېيىشى بىلەن، ھابباب: «مەن ساڭا شۇنى دەيكى، مەن خۇددى ھازىرقىغا ئوخشاش ئۆلسەممۇ، قەبرەمدىن تىرىلىپ قوپقاندىمۇ مۇھەممەتنى ئىنكار ۋە رەت قىلمايمەن. ھەممە نەرسىدىن ۋاز كەچسەممۇ، بۇ ئىنكارنى ھەرگىز قىلمايمەن» دەپ جاۋاب بەردى. بۇ جاۋابنى ئالغان ئاس بىن ۋائىل: «ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلەمدۇقكەن؟ شۇنداق بىر كۈن بولسا مېلىممۇ، ئەۋلادىممۇ بولىدىكەن، ئەمسە قەرزىمنى شۇ ۋاقىت ساڭا تۆلەي» دىدى. ئاس بىن ۋائىلنىڭ بۇ سۆزلىرىگە، ئاللاھ قۇرئان-كەرىمنىڭ مەريەم سۈرىسىنىڭ 77 ۋە 79-ئايەتلىرىدە: «(ئەي ھاببىبىم!) ھازىر بۇ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغان ۋە ئەلۋەتتە ماڭا قىيامەت كۈنى مال ۋە ئەۋلات بېرىلىدۇ دىگەن ئادەمنى (ئاس بىن ۋائىل) كۆردۈڭمۇ؟ ئۇنىڭ غايىپتىن خەۋىرىمۇ بار؟ ياكى ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدىن بىر ۋەدىمۇ ئالدى؟ ياق! ئۇنداق ئەمەس، بىز ئۇنىڭ دىگىنىنى قىلىمىز (قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ ئۈستىدىن ھېساپ قىلىمىز) ۋە ئازابىنى ھەسسىلەپ ئاشۇرىمىز» دەپ بۇيرىغان ئىدى. (مەنىسى)

## هوشىدىن كەتكۈچە قىيىن-قىستاق...

مۇشرىكلار ئىشكەنجە قىلىشتا ئەر-ئايال دەپ ئايرىمايتتى. ئەڭ دەسلەپ مۇسۇلمان بولغان ۋە ھەج بىر يېقىنى بولمىغان زىننىرە خانىممۇ بىر قۇل ئىدى. مۇسۇلمان بولغانلىقىنى ئاڭلىغان مۇشرىكلار، ئۇنىڭغىمۇ ئىشكەنجە قىلىشتىن ھېچ تەپ تارتمىدى. زىننىرە خانىمنى، لات ۋە ئۇززا ئىسمىدىكى بۇتلارغا چوقۇندۇرۇش ئۈچۈن مەجبۇرلايتتى، كانىينى سىقاتتى ۋە نەپەس ئالالماي ھۇشىدىن كەتكۈچە قىينايتتى. بۇنچىۋالا قىيناشقا قارىماي ئىماندىن قايتمايتتى ۋە ئۇلارنىڭ تەلەپلىرىنى رەت قىلاتتى. بولۇپمۇ ئەبۇ جەھىل ئەڭ جىق ئىشكەنجە قىلاتتى. ئىشكەنجىلەرنىڭ دەستىدىن زىننىرە خانىمنىڭ كۆزلىرى كۆرمەس بولدى. بىر قېتىم ئەبۇ جەھىل: «كۆردۈڭمۇ؟ لات ۋە ئۇززا سېنىڭ كۆزۈڭنى كور قىلىپ قويدى!» دېيىشى بىلەن، زىننىرە خانىم ئىمانىنىڭ بەلگىسى سۈپىتىدە: «ئەي ئەبۇ جەھىل! قەسەم ئىچىمەنكى ئۇ سېنىڭ دىگىنىڭدەك ئەمەستۇر، لات ۋە ئۇززا دىگەن بۇتلىرىڭ ھېچ بىر ئىشقا يارىمايدۇ. ئۆزىگە چوقۇنغان ۋە چوقۇنمىغانلاردىن خەۋىرى يوق. مېنىڭ ئاللاھىم، كۆزۈمنىڭ نۇرىنى بېرىشكە ۋە مېنى ئەسكى ھالىتىمگە كەلتۈرۈشكە ئەلۋەتتە قادىردۇر» دىدى.

ئەبۇ جەھىل، ھەزرەتى زىننىرە خانىمنىڭ تەۋرەنمەس ئىرادىسى ئالدىدا گاڭگىراپ قالدى. ئاللاھ تائالا زىننىرە خانىمنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى ۋە ئۇنىڭ كۆزىنى بۇرۇنقىدىنمۇ روشەن قىلدى. ئەبۇ جەھىل ۋە باشقا قۇرەيش مۇشرىكلەرى بۇ ئەھۋالنى كۆرۈپ تۇرۇپمۇ، جاھىللىق بىلەن ئىمان ئەتمىدى ۋە: «بۇ ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرنىڭ سېھىردۇر! مۇھەممەتنىڭ يولىدىن ماڭغان ئەقىلسىزلەرگە قاراڭلار! ئەگەر ئۇلارنىڭ ماڭغان يولى خەيرلىك ۋە ھەقىقى بولسا، ئاۋال بىز ئۇنىڭغا ئەگىشەتتۇق، دىمەك بىزدىن بۇرۇن بىر قۇل توغرا يولنى تاپالاپتۇ-دە؟!» دېيىشتى.

بۇ ۋەقەدىن كېيىن ئاللاھ تائالاھ، ئاخكاف سۈرىسىنىڭ 11-ئايىتىنى نازىل قىلدى. مەنىسى بولسا: «ئۇ كاپىرلار، ئىمان ئېيتقانلار ئۈچۈن، ‹ئەگەر ئۇنىڭدا (ئىسلامىيەتتە) بىر خەيىر بولغان بولسا، بۇ خۇسۇستا ئۇلار (كەمبەغەللەر ۋە بىچارىلەر)، بىزنىڭ ئالدىمىزغا ئۆتەلمەيدۇ، بىزدىن بۇرۇن ئۇنىڭغا يۈگۈرمىگەن بولاتتى› دېيىشتى. ھالبۇكى ئۇلار، ئۇنىڭ بىلەن (قۇرئان-كەرىم ۋە مۆمىنلەرگە ئوخشاش) ھىدايەتكە ئېرىشەلمىگەنلىكى ئۈچۈن (قۇرئان-كەرىمنى ئىنكار قىلغانلىقى ئۈچۈن)، ‹بۇ قۇرئان-كەرىم، (مۇھەممەتنىڭ ئويدۇرۇپ چىقارغان) قەدىمكى مەسەللەردۇر› دەيدۇ» دەپ بۇيرىدى.

## ئەركامنىڭ ئۆيى

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ساللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، مۇشرىكلەرنىڭ، ئاسخابىغا قىلغان زۇلۇم ۋە ئىشكەنجىلىرىدىن كۆڭلى تولىمۇ يېرىم ئىدى. ئىسلامىيەتنىڭ يېيىلىشى ۋە ئۇنى ئۆگىنىش ئۈچۈن بىخەتەر بىر ماكان لازىم ئىدى. ئەپەندىمىز بۇ مۇقەددەس ۋەزىپە ئۈچۈن ئەركامنىڭ ئۆيىنى تاللىدى. بۇ ئۆي سەفا تۆپىلىكىنىڭ شەرقىدە، تار بىر كوچىنىڭ ئىچىدە ئېگىز بىر يەردە بولۇپ، بۇ يەردىن كەبە مۇئازىزامنى ئاسانلا كۆرگىلى بولاتتى. بۇ ئۆيگە كېلىپ-كەتكەنلەرنى ئاسانلا كونتۇرۇل قىلغىلى بولاتتى. بولۇپمۇ، ھەزرەتى ئەركام مەككىنىڭ ئاقسۆڭەكلىرىدىن بولۇپ ئىتىبارلىق بىر كىشى ئىدى. ھەببىي ئەكرەم ئەپەندىمىز، بۇ ئۆيدە ئاسخابىغا ئىسلامىيەتنى ئۆگىتەتتى. يېڭى مۇسۇلمان بولىدىغانلار بۇ يەرگە كېلىپ ئىسلامىيەت بىلەن شەرەپلىنەتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ يۈرەكلەرگە شىپا بولغان سۆزلىرىنى ئاڭلاش بىلەن شەرەپلىنەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆزلىرىنى باشلىرىغا قۇش قونسا، گەپ قىلىپ ئۇ قۇشنى ئۈچۈرۋەتمەسلىك ئۈچۈن، نەپەس ئالمىغۇدەك بىر دەرىجىدە زەڭ قويۇپ ئاڭلاتتى. ئۇنىڭ مۇبارەك سۆزلىرىنى يۇتۇپ ئىچىۋالغاندەك، چېكىت، پەشنىمۇ كام قىلماي يادىغا ئېلىۋالاتتى. پەيغەمبەرىمىز ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، كۆندۈزلىرى ھەزرەتى ئەركامنىڭ ئۆيىدە ئۆتكۈزۈپ، ئەتىگەندىن ئاخشامغىچە ئاسخابىنى تەربىيلەش بىلەن ئۆتكۈزەتتى. بۇ يەر مۇسۇلمانلارنىڭ ئەڭ دەسلەپكى قارارگاھى «دارۇل ئىسلام» ئىدى. ئەڭ دەسلەپكى مۇسۇلمانلار بۇ يەردە توپلىشىپ مۇشرىكلەرنىڭ ھەر تۈرلۈك زۇلۇملىرىدىن قوغدىناتتى.

ئاممار بىن ياسەر: «دارۇل ئەركامغا بېرىپ (مۇسۇلمانلارنىڭ توپلانغان ئۆيى) پەيغەمبەرنى كۆرۈپ مۇسۇلمان بولۇشنى ئارزۇ قىلغان ئىدىم. ئىشىكنىڭ ئالدىدا ھەزرەتى سۇھەيبە بىلەن ئۇچرىشىپ قالدىم ۋە: بۇ يەردە نىمە قىلىۋاتىسەن؟ دەپ سورىسام، ئۇ سوئالنى قايتۇرۇپ مەندىن سورىدى. مەن ئۇنىڭغا: ھەزرەتى مۇھەممەتنىڭ قېشىغا بىرىپ، ئۇنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن

مۇسۇلمان بولماق ئۈچۈن، دىدىم. ئۇ: مەنمۇ دەل بۇ ئىش ئۈچۈن كەلدىم، دىدى. بىز بىرلىكتە بۇ گۈزەل ماكانغا كەلدۇق. بىزگە ئىسلامنى ئاڭلىتىشى بىلەن مۇسۇلمان بولدۇق» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[50]

ئاممار مۇسۇلمانلىقنى يۇشۇرماسلىقتىن ھىچ قورقمىغان مۇجاھىتلەردىن (ئۇرۇش ئەسكىرى، جىھاتقا قېتىلغان) بىرسى ئىدى. دىنىدىن ۋاز كەچۈرۈش ئۈچۈن ئەڭ ئېغىز قىيىن-قىستاقلارغا ئېلىنغان ئىدى. مۇشرىكلەر ئۇنى يالغۇز ۋاقتىدا تۇتتۇۋلىپ، رامدا مەۋكىگە، مەككىدىكى تاش تاغلىرىغا ئېلىپ باردى. كىيملىرنى سالدۇرۇپ تۆمۈردىن بىر كۆينەك كىيگۈزۈپ بۇ ھالى بىلەن ئۇنى پىشغىرىم ئاپتاپقا قاقلىدى. بەزىدە ئۇنىڭ دۈمبىسگە ئوت ياقتى، باش-ئاخىرى تۈگمىگەن قىيىن-قىستاقلارغا ئالدى. ھەر ئىشكەنجىدە: «ئىنكار قىل!...ئىنكار قىل!...لات ۋە ئۇززا ئىسمىدىكى بۇتلارغا چوقۇن-دە، قۇرتۇلغىن...» دەيتتى. ھەزرەتى ئاممار چىدىغۇسىز ئىشكەنجىلەردىمۇ ئاجايىپ سەبىر ۋە چىدامچانلىق بىلەن: «رەببىم ئاللاھتۇر، پەيغەمبىرىم بولسا مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدۇر» دەپ قارشىلىق كۆرسەتتى. بۇنى ئاڭلىغان مۇشرىكلەر تېخىمۇ تېرىككەن ھالدا، ئۇنىڭ مەيدىسگە ئاپتاپتىن ئوت ئالغان تاشلارنى تىزاتتى. بەزىدە ئۇنى سۇ قۇدىقىنىڭ ئىچىگە تاشلاپ تۇنجۇقتۇراتتى. بىر كۈنى ئاممار بىن يەسەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىش شەرىپىگە ئېرىشكىنىدە: «يا رەسۇلۇللاھ! مۇشرىكلەرنىڭ بىزگە قىلغان زۇلۇمى ئاخىرقى باسقۇچقا كەلدى» دىيىشى بىلەن پەيغەمبەر سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ھەزرەتى ئامارنىڭ ئەھۋالىغا ئېچىندى ۋە «سەبىر قىلىڭ ئەي ياخزانىڭ دادىسى!» دىگەندىن كېيىن، «يا رەببىم! ئامار ئائىلىسىدىن ھىچكىمگە دوزاق ئازابىنى تاتقۇزما!» دەپ دۇئا قىلدى.

## تۇنجى شېھىت

ھەزرەتى ئامارنىڭ دادىسى ياسەر، ئانىسى سۈممەييە، قېرىندىشى ئابدۇللاھ ئائىلە بويىچە مۇسۇلمان بولغان ئىدى. مۇشرىكلەر، ئۇنىڭغا قىلغان ئىشكەنجىلەردىن تېخىمۇ كۆپىنى ئۇنىڭ دادىسىغا، ئاپىسىغا ۋە قېرىندىشىغا قىلىشتىن تەپ تارتمىدى. قىيىن-قىستاققا ئالغاندا، ئاغىزىنى بۇزۇپ ئەڭ ئەخلاقسىز سۆزلەرنى قىلاتتى. بۇنىڭغا جاۋابەن: «تېرىمىزنى سويساڭلار، گۆشىمىزنى تىلىم-تىلىم توغرىساڭلارمۇ، سىلەرنىڭ سۆزۈڭلارنى ئاڭلىمايمىز، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئۇنىڭ ئەلچىسىدۇر» دەپ جاۋاب بېرەتتى. يەنە بىر كۈنى باتخا دىگەن يەردە، ياسەر ئائىلىسىگە بىرلىشىپ ئىشكەنجە قىلىۋاتقاندا، ئۇ يەردىن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۆتۈپ قالدى. ئاسخابىنىڭ بۇ ھالىنى كۆرۈپ ئازاپلاندى، ھەزرتى ياسەر: ھاياتىمىز مۇشۇنداق ئىشكەنجە بىلەن ئۆتەمدۇ؟ دەپ سورىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سەبىر قىلىڭلار ئەي ياسەر ئائىلەسى! سۆيۈنۈڭلار ئەي ئامار ئائىلەسى! ھىچ گۇمان قىلماڭلار، سىلەرنىڭ يېرىڭلار جەننەتتۇر! دىدى.

يەنە بىر كۈنى مەككە مۇشرىكلىرى، ئامارنى ئاتەش بىلەن قىيناۋاتاتتى. رەسۇلۇللاھ ئۇ يەرنى تەشرىپ قىلدى ۋە «ئەي ئاتەش! ئىبراھىمغا (ئەلەيھىسسالام) قىلغىنىڭدەك ئامارغىمۇ سالقىن ۋە سالامەت بولغىن!» دىدى. ئامار دۈمبىسىنى ئاچقاندا كۆيۈك ئىز بار ئىدى، بۇ ئىز پەيغەمبەرىمىز دۇئا قىلىشتىن بۇرۇنقى ئىز ئىدى.

يەنە ياسەر ئائىلەسگە زۇلۇم سېلىۋاتقان كۈنلەرنىڭ بىرىدە، ھەزرەتى ياسەرنى ۋە ئوغلى ھەزرەتى ئابدۇللاھنى ئوق بىلەن شېھىت قىلدى. ئەبۇ جەھىل، ھەزرەتى سۈممەييەنىڭ پۇتلىرىنى ئارقان بىلەن باغلاپ، ئارقانىنىڭ ئىككى ئۇچىنى ئىككى تۆگىگە تارتقۇزۇپ ئۇنى پارچىلاتقۇزۇپ شېھىت قىلدى. مەرھەمەتسىز، زالىم، شەپقەتسىز ئەبۇ جەھىل ۋە باشقا مۇشرىكلەرنىڭ ئىشكەنجە بىلەن ياسەر ئائىلىسىدىكىلەرنى شېھىت قىلغان بۇ قانلىق ۋەقەدىن خەۋەر تاپقان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابى كېرەملەر بۇنى ئاڭلاپ چەكسىز ئېچىندى. بۇ ۋەقەدىن كېيىن ئاسخابى كېرەم بىر-بىرىگە تېخىمۇ چىڭ باغلاندى ۋە چەمبەرچاس بولدى.[51] ئاسخابى كېرەم ناماز قىلغاندا تىمتاس يەرلەرگە بېرىپ ئىبادەتلىرىنى يوشۇرۇن قىلاتتى. يەنە شۇنداق بىر كۈندە، ساد بىن ئەبى ۋاككاس، سائىد بىن زەيد، ئابدۇللاھ بىن مەسۇت، ئاممار بىن ياسەر، ھابباب بىن ئەرەت، مەككە ۋادىلرىدىن ئەبۇ دۈپ دىگەن يەردە ناماز قىلىۋاتاتتى. ئۇ چاغدا ئۇلارنى پايلاپ يۈرگەن ئاھنەس بىن شەرىك ۋە بەزى مۇشرىكلەر يانلىرىغا كېلىپ مازاق قىلىشقا باشلىدى. بۇنىڭغا چىدىيالمىغان ھەزرەتى سات بىن ئەبى ۋاككاس ۋە دوستىلىرى مۇشرىكلەرگە ھۇجۇم قىلدى. ھەزرەتى سات قولىغا چىققان بىر تۆگە ئۇستىخىنى بىلەن كاپىرلاردىن بىرسىنىڭ بېشىنى يېرىۋەتتى. مۇشرىكلەر قورقۇپ قېچىشتى. شۇنداق قىلىپ مۇشرىكلەر تۇنجى قېتىم كاپىرلارنىڭ قېنىنى ئاققۇزغان بولدى.

[50]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، III،227؛ ھاكىم ئەل-مۇستەدرەك، III،449؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخى دىماشىك، XXIV،219.

[51]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،264؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، II،86.

# ئەبۇ زەررىل گىفارنىڭ مۇسۇلمان بولىشى

ئىنسانلار بىردىن-ئىككىدىن ھىدايەتكە ئېرىششكە ۋە ئىسلامنىڭ نۇرى مەككىنىڭ سىرتىغىمۇ تارقىلىپ ئالەمنى يورۇتۇشقا باشلىدى. ئىسلامنىڭ تۇغۇلۇش خەۋىرى ۋە تارقىلشى ئالدىدا مۇشرىكلەر ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن خىزمەتلىرىنى باشلىۋەتتى. نەتىجىدە بۇ خەۋەر بەنى گىفار قەبىلىسگە يېتىپ باردى. ئەبۇ زەررىل گىفار بۇ خەۋەرنى ئاڭلار-ئاڭلىمايلا قېرىندىشى ئۈنەيسنى مەككىگە ئەۋەتىپ ئەھۋال ئىگەللەشكە بۇيرىدى. ئۈنەيس، مەككىگە بىرىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مەجلىسگە قاتناشتى. ھەيران قېلىپ قەبىلىسگە قايىتتى. قېرىندىشى ئەبۇ زەر ھەزرەتلىرى: نىمە خەۋەر ئېلىپ كەلدىڭ! دەپ سورىشى بىلەن، زاماننىڭ مەشھۇر شائىرلىرىدىن بىر بولغان ئۈنەيس :ئەپەندىمىز! قەسەم ئىچەيكى، پەقەت ياخشىلىقلارنى، خەيرلىك ئىشلارنى ئەمىر قىلىپ، يامانلىقلاردىن ئۇزاق تۇرۇشقا دەۋەت قىلغان ئۇلۇغ بىر زات كۆردۈم، دىدى. ئەبۇ زەررىل گىفار بولسا: ئۇنداقتا، ئىنسانلار ئۇنىڭ ھەققىدە نىملەرنى دەيدۇ؟ دەپ سورىدى. زاماننىڭ مەشھۇر شائىرى بولغان ئۈنەيس: شائىر، كاھىن، سېھىرگەر دەيدىكەن. لېكىن، ئۇنىڭ سۆزلىرى كاھىنلەرنىڭ، سېھىرگەرلەرنىڭ سۆزىگە ھىچ ئوخشىمايدىكەن. ھالبۇكى، ئۇنىڭ سۆزلىرى شائىرلارنىڭ ھەر تۈرلۈك شېئىرلىرىغا سېلىشتۇردۇم. ئۇسلۇبى ئۇلارغا ئوخشىمايدىكەن. تەگدىشى بولمىغان بۇ سۆزلەر، ھىچكىمنىڭ سۆزى بىلەن ئۆلچەنمەيدىكەن. قەسەم ئىچەيكى ئۇ زات ھەقنى بىلىپ ھەقىقەتنى سۆزلەيدىكەن. ئۇنىڭغا ئىشەنمىگەنلەر بولسا، يالغانچى ۋە ئىچىدە بولغانلار ئىكەن، دەپ جاۋاب بەردى.

ئەبۇ زەررىل گىفار بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، مەككىگە بىرىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن كۆرۈشۈپ مۇسۇلمان بولۇشقا قارار بەردى. قولىغا بىر چوماق ۋە ئازىراق ئوزۇق-تۈلۈك ئېلىپ خوشاللىق بىلەن مەككىگە يول ئالدى. مەككىگە بىرىشى بىلەن ھالىنى ھىچكىمگە سۆزلىمىدى. چۈنكى مۇشرىكلەر، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ۋە يېڭى مۇسۇلمان بولغانلارغا دۈشمەنلىك قىلاتتى. زۇلۇملىرى ھەر كۈنى كۆپىيىۋاتاتتى. ئەڭ كۆپ، مۇسۇلمان بولغان، يوقسۇل ۋە ئاجىزلارغا بەكىرەك زۇلۇم قىلاتتى. ئەبۇ زەر مەككىدە ھىچكىمنى تونۇمايتتى. غەلىتە ۋە ناتونۇش ئىدى. بۇ سەۋەپتىن ھىچكىمدىن بىر سوئالمۇ سورىمىدى. كەبىنىڭ يېنىدا رەسۇلنى كۆرۈش ئۈچۈن پۇرسەت كۈتكەچ، قەيەردە ئىكەنلىكىنى بىلىش ئۈچۈن بىر يىپ ئۇچى ئىزدەۋاتاتتى. زوگال ۋاقتى كېلىشى بىلەن كوچىنىڭ بىر بۇلۇڭىغا مۆكۈندى. ھەزرەتى ئالى ئەبۇ زەرنى كۆردى ۋە ئۇنىڭ غېرىپ ھالىنى كۆرۈپ، ئۆيىگە ئېلىپ باردى. ئۇنى سورىمىغانلىقى ئۈچۈن ئەبۇ زەر سىرىنى دىمىدى. تاڭ ئېتىشى بىلەن يەنە كەبىگە كەتتى. ئاخشامغىچە ئايلانسىمۇ مەقسىتىگە يېتەلمىدى. تۈنۈگۈنكى يەرگە كېلىپ ئولتۇردى. ھەزرەتى ئالى ئۇ كۈنى يەنە ئۇ يەردىن ئۆتكەن ئىدى ۋە «بۇ بىچارە تېخىچە ئۆيىنى تاپالماپتۇ» دىدى ۋە يەنە ئۆيىگە ئېلىپ كەتتى. ئۇ يەنە ئەتىگەن بولىشى بىلەن كەبىگە كەتتى ۋە ئۇ يەردە يەنە ئولتۇردى. ھەزرەتى ئالى ئۇنى يەنە تەكرار ئۆيىگە تەكلىپ قىلدى. بۇ قېتىمدا نىمە ئۈچۈن كەلگەنلىكىنى سورىدى. ئەبۇ زەر ئۇنىڭغا: ئەگەر ماڭا توغرا جاۋاب بىرىشكە ۋەدە قىلساڭ ساڭا دەيمەن، دىدى. ھەزرتى ئالى: قېنى سۆزلە، ھالىڭنى ھىچكىمگە دىمەيمەن، دىدى. ئەبۇ زەررىل گىفار: بۇ يەردە بىر پەيغەمبەر چىقىپتۇ، ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشمەك ۋە ئۇنىڭغا ئېرىشىش ئۈچۈن كەلدىم، دىدى. ھەزرەتى ئالى ئەپەندىمىز: سەن ھەقىقەتنى تاپتىڭ، ئەقلىڭنى تاپتىڭ، مەن ھازىر دەل شۇ كىشىنىڭ يېنىغا ماڭدىم. ماڭا ئەگىشىپ ماڭ ۋە مەن كىرگەن ئۆيگە سەنمۇ كىرگىن. ئەگەر يولدا بىرسىنىڭ ساڭا زىيانكەشلىك قىلىدىغانلىقىنى ھىس قىلسام، ئايىقىمنى ئوڭشىغان قىياپەتكە كىرىۋالىمەن. ئۇ ۋاقىت سەن مېنى ساقلىماستىن مەندىن ئۆتۈپ كەتكىن، دىدى. ئەبۇ زەررىل گىفار ، ھەزرەتى ئالى ئەپەندىمىزگە ئەگىشىپ ماڭدى. ئاخىرىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك يۈزىنى كۆرۈش بىلەن شەرەپلەندى ۋە «ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم» دەپ سالام قىلدى. بۇ سالام ئىسلامدا بېرىلگەن تۇنجى سالام ۋە ئەبۇ زەررىل گىفار تۇنجى سالاملىغان كىشى بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالامغا جاۋاب بىرىپ: ئاللاھ تائالاھنىڭ رەھمىتى ساڭا بولسۇن! دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سەن كىم؟ دەپ سورىشى بىلەن: مەن گىفار قەبىلىسدىن، دىدى. پەيغەمبەرىمىز: بۇ يەرگە كەلگىنىڭگە قانچىلىك بولدى؟ دەپ سورىدى. ئۇ: ئۈچ كىچە كۈندۈز بۇ يەردە ئىدىم، دىدى. پەيغەمبەر: سېنى كىم تويغۇزدى، دىدى. ئۇ: زەمزەمدىن باشقا بىر يەيدىغان، ئىچىدىغان تاپالمىدىم، دىدى. پەيغەمبەر: زەمزەم مۇبارەكتۇر، ئاچنىڭ قورسىقىنى تويغۇزار، دىدى. بۇ سۆزلەردىن كېيىن ئەبۇ زەررىل گىفار: ماڭا ئىسلامىيەتنى ئاڭلاتقىن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا كەلىمە شاھادەتنى ئوقۇدى. ئۇمۇ تەكرا ئوقۇدى ۋە تۇنجى مۇسۇلمانلار تىزىملىكىدىن ئورۇن ئالدى.[52]

ئەبۇ زەررىل گىفار ھەزرەتلىرى، مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن پەيغەمبەرىمىزگە «يا رەسۇلۇللاھ! سېنى ھەق پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، مەن بۇنى مۇشرىكلەرنىڭ ئارىسدا ئوچۇق ئاشكارە سۆزلەيمەن» دىدى. كەبىنىڭ يېنىغا كېلىپ

---

[52] بۇخارى، «مەناكىپ»، 11؛ «فەزائىلۇس-ساھابە»، 62.

يۇقىرى ئاۋاز بىلەن: «ئەي قۇرەيش جامائەتى! شاھادەت ئېيتىمەنكى ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئۇنىڭ قۇلى ۋە ئەلچىسىدۇر» دىدى. بۇنى ئاڭلىغان مۇشرىكلەر دەرھال ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلدى. تاش، كالتەك ۋە ئۇستىخان پارچىلىرى بىلەن ئۇنى ئۇرۇپ قانغا مىلىۋەتتى. بۇ ئەھۋالنى كۆرگەن ھەزرىتى ئابباس: «قويىۋېتىڭلار بۇ ئادەمنى، ئۇ سىلەرنىڭ تىجارەت كارۋىنىنىڭ ئۆتىدىغان يولدىكى بىر قەبىلىنىڭ ئادىمى، ئۆلتۈرۈپ قويساڭلار، ئۇ يەردىن كېيىن قانداق ئۆتىسىلەر؟» دىدى. شۇنداق قىلىپ ئۇنى مۇشرىكلەرنىڭ قولىدىن قۇتقۇزىۋالدى. ئۇ مۇسۇلمان بولۇشىنىڭ خوشاللىقى ئۇچۇن بەرگەن بەدەلگە يەردىن قوپالمىدى. ئەتىسى يەنە مەككىگە كېلىپ، يۇقىرى ئاۋاز بىلەن سۆزلىرىنى تەكرارلىدى. مۇشرىكلەر بۇ قېتىممۇ ئۇنى ئۇرۇپ يەرگە يىقىتتى. يەنە ھەزرىتى ئابباس كېلىپ ئۇنى قۇتقۇزىۋالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا، ئۆز يۇرتىغا قايتىپ ئىسلام دىنىنى تارقىتىشنى ئەمىر قىلدى. ئۇ بۇ ئەمىرنى ئالغاندىن كېيىن يۇرتىغا بېرىپ ئاللاھ تائالاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى، مۇھەممەتنىڭ ئۇنىڭ ھەق پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىنى قەۋمىگە بىلدۈردى. ئۇنىڭ سۆزلىگەنلىرىنىڭ ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى، چوقۇنىۋاتقان بۇتلىرىنىڭ خۇراپى، پايدىسىز ۋە مەنىسىز ئىكەنلىكىنى سۆزلىدى. ئۇنىڭ سۆزلىرىنى تىڭشىغان بىر قىسىم كىشىلەر ئېتىراز بىلدۈردى. شۇنىڭ بىلەن قەبىلە رەئىسى ۋاقىرغانلارنى جىم قىلغاندىن كېيىن: توختاپ تۇرۇڭلار، ئاڭلاپ باقايلى زادى نىمە دەيدىكىن؟ دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ سۆزلىرىنى شۇنداق داۋام قىلىپ: مەن مۇسۇلمان بولۇشتىن بۇرۇن، بىر كۈنى نوھەم بۇتىنىڭ ئالدىغا بېرىپ سۈت قويۇپ قويدۇم. بىردەمدىن كېيىن بىر ئىت كېلىپ سۈتنى ئىچتى ۋە بۇنىڭ ئۈستىگە چىچىپ قويۇپ كەتتى. بۇتنىڭ بۇنى توسىغۇدەك بىر كۈچىنىڭ يوقلىقىنى ئىچىمدىن ھىس قىلدىم. ئىت چېغىدا ھاقارەت قىلغان بىر بۇتقا ئىشەنمەك، قانداقمۇ ئەقىلگە ئۇيغۇن ئىش ئەمەسمۇ؟ مانا بۇ سىلەرنىڭ چوقۇنغان بۇتلىرىڭلار! دېيىشى بىلەن ھەممەيلەننىڭ بېشى پەس بولۇپ قالدى. ئارىسىدىن بىرسى چىقىپ: ئۇنداقتا سەن تىلغا ئالغان ئۇ پەيغەمبەر زادى نىملەرنى بىلدىكەن، ئۇنىڭ توغرا سۆزلۈك بىرسى ئىكەنلىكىنى قانداق بىلسەن؟ دىدى. ئەبۇ زەررىل گىفار يۇقىرى ئاۋازدا: ئۇ ئاللاھ تائالاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭدىن باشقا بىر ئىلاھنىڭ يوق ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ ھەر نەرسىنى ياراتقان ۋە ئىگىسى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىۋاتىدۇ...ئىنسانلارنى ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىشقا چاقىرىۋاتىدۇ...ياخشىلىققا، گۈزەل ئەخلاققا، بىر-بىرىگە ياردەم قىلىشقا، قىزلىرىنى تىرىك پېتى كۆمگەن ۋە باشقا ھەر تۈرلۈك يامانلىقلارنىڭ، ناھەقچىلىقلەرنىڭ، زۇلۇمنىڭ رەزىللىكى ۋە بۇ خىل ئىشلاردىن ئۇزاق تۇرۇشقا نەسىھەت قىلىۋاتىدۇ، دىدى ۋە قەبىلە ئىچىدىكى پۈتۈن رەزىل ئىشلارنى بىر-بىرلەپ سۆكتى شۇنداقلا بۇ رەزىل ئىشلارنىڭ ئېلىپ كەلگەن زىيانلىرىنى، رەزىللىكىنى سۆزلىدى. ئۇنىڭ سۆزلىگەنلىرىنى ئاڭلىغان قەبىلە باشلىقى ھاففاف ۋە ئۆز قېرىندىشى ئۈنەيس قاتارلىق نۇرغۇن كىشى بىرلىكتە مۇسۇلمان بولدى.[53]

## كەبىدە ئوچۇق-ئاشكارە قۇرئان-كەرىمنىڭ ئوقۇلۇشى

بىر كۈنى ئاسخابى لكېرەم، تىمتاس بىر يەردە توپلىشىپ: ئەزبىرا خۇدا، بۇ قۇرەيشلىكلەرگە قۇرئاننى ئوچۇق-ئاشكارە ئوقۇغان مۇھەممەتتىن باشقا بىر كىشى كۆرمىدۇق. ئۇ يەردە قۇرئان-كەرىمنى ئوچۇق-ئاشكارە ئوقۇپ، ئاڭلىتىدىغان بىرسى چىقارمۇ؟ دىدى. ئۇ يەردە ئابدۇللاھ بىن مەسئۇد ئەپەندىممۇ بار ئىدى. ئۇ: مەن ئوقۇيمەن! دىدى. ئاسخابلاردىن بەزىلىرى: ئەي ئابدۇللاھ! بىز مۇشرىكلەرنىڭ ساڭا زىيانكەشلىك قىلىشىدىن قورقىمىز، بىز شۇنداق بىر كىشىنى، يەنى ئۆزىنى قوغدالايدىغان، بىر قەۋمى ۋە قەبىلىسى بولغان، دېيىشى بىلەن، ئۇ: سىلەر ماڭا قويۇپ بېرىڭلار! جانابى ئاللاھ مېنى ئەڭ ياخشى قوغدايدۇ، دەپ سۆزىدە چىڭ تۇردى. ئەتىسى تاڭ سەھەردىلا ماقامى ئىبراھىمغا (كەبىگە) باردى. مۇشرىكلەرمۇ ئۇ يەرگە توپلانغان ئىدى. ئىبنى مەسئۇد ئۆرە تۇرغان پېتى بىسمىللا ئوقۇپ، راخمان سۈرىسىنى ئوقۇشقا باشلىدى. مۇشرىكلەر بىر-بىرسىگە پىچىرلىشىپ، «ئۈممۈ ئابدىنىڭ ئوغلى نېمە ئوقۇۋاتىدۇ؟ ھەر ھالدا مۇھەممەتنىڭ ئېلىپ كەلگەن نەرسىلىرىنى ئوقۇۋاتا!» دېيىشىپ ئۇنىڭغا قاراپ كەلدى ۋە مۇش-تېپىك، شاپلاقلار بىلەن يۈز-كۆزىنى بىردەمدىلا كۆپ-كۆك قىلىپ تونۇغۇسىز ھالغا كەلتۈرۈپ قويدى. لېكىن، ئۇ مۇش-تېپىكلەر ئىچىدىمۇ ئوقۇشنى توختاتمىدى. يۈز-كۆزى يارا پېتى ئاسخابىنىڭ قېشىغا قايتىپ كەلدى. ئاسخابى لكېرەم ئۇنى كۆرىشى بىلەن پەرىشان بولدى ۋە: بىز سېنىڭ بۇنداق بولىدىغانلىقىڭدىن قورۇققان ئىدۇق، بەربىر بىزنىڭ ئويلىغىنىمىزدەك بولدى، دىدى. ئەمما ئۇنىڭ كۆڭلى ھىچ يېرىم بولمىغان ئىدى. ئۇ: مەن ئاللاھ تائالاھنىڭ دۈشمەنلىرىنىڭ بۇنداق ئاجىز ئىكەنلىكىنى بىلمەيتىكەنمەن، ئەگەر

[53]بۇخارى، «مەناكىپ»، 10؛ «فەزائىلۇس-ساھابە»، 62؛ ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 123~122:s.

خالىساڭلار، مەن ئەتە ئەتىگەندە ئۇلارغا تېخىمۇ كۆپ ئوقۇپ بېرىمەن، دېدى. ئاسخابى كېرەم بولسا: ياق! مۇشۇنچىلىك قىلغىنىڭ يېتەرلىك. ئۇ ئازغۇن كاپىرلارغا ياخشى كۆرمىگەن نەرسىسىنى ئاڭلاتتىڭ! دېيىشتى.[54]

## تۇفەيل بىن ئامىرنىڭ مۇسۇلمان بولىشى

پەيغەمبەر سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ ئىسلامىيەتنى مەككىدە ئوچۇق-ئاشكارە تەبلىق قىلىپ، كېچە-كۈندۈز ئىنسانلارغا نەسىھەت قىلغاچ، ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا كىرىشكە دەۋەت قىلاتتى. مەككىلىك مۇشرىكلەر بولسا، ئۇنىڭ بۇ خىزمەتلىرىنى يوققا چىقىرىش ئۈچۈن قولىدىن كەلگەن ئەسكىلىكنى قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆزلىرىدىن مۇسۇلمان بولغان ئىنسانلارنى بولسا، ھەر تۈرلۈك يالغان-ياۋداقلار بىلەن ئۇلارغا ئىشكەنجە قىلاتتى. پەيغەمبەرىمىز بىلەن كۆرۈشكەن ياكى پاراڭلاشقان بىرسىنى كۆرىشى بىلەن دەرھال ئۇ كىشىنىڭ قېشىغا بارتتى ۋە ئۇنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىماسلىقى، ئىشەنمەسلىكى ئۈچۈن قولىدىن كەلگەن ھىلە-مىكىرلەر بىلەن ئۇ كىشنى ئۇزاقلاشتۇرۇشقا تىرىشاتتى. باشقا ياقا-يۇرتلاردىن كەلگەنلەرنى بولسا، ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشتۈرمەسلىك ئۈچۈن قولىدىن كەلگەن پۈتۈن ئەسكىلىكنى قىلىشتىن تەپ تارتمايتتى.

مۇسۇلمانلارنىڭ مۇشۇنداق قىيىن كۈنلەرنى بېشىدىن ئۆتكۈزىۋاتقان بىر كۈنلەردە، تۇفەيل بىن ئامىر ئەددۋەس مەككىگە كەلگەن ئىدى. ئۇنى كۆرگەن مۇشرىك ئاقسۆڭەكلىرى، ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ: «ئەي تۇفەيل! بىزنىڭ مەملىكىتىمىزگە كەلگىنىڭنى قارشى ئالىمىز، بۇ يەردە بىزنىڭ ئىچىمىزدىن چىققان ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ بىر يېتىمى بار، سېنى ئوگايسىز لاندۇرىدىغان بىر مۇنچە ئىشلىرى بار. ئۇنىڭ سۆزلىگەن سۆزلىرى سېھىر قىلغاندەك، ئوغلىنى دادىسىدىن، ئېرىنى ئايالىدىن، قېرىنداشلارنى بىر-بىرىدىن ئايرىدى. ئوتتۇرغا قويغان پىكىرلىرى بىلەن يۇرتنى قالايمىقانلاشتۇرۋەتتى. نۇرغۇن كىشى بىر-بىرىنى چۈشەنمەس ھالغا كېلىپ تولىسى دىگۇدەك مۇسۇلمان بولدى. بىز شۇنىڭدىن قورقىمىزكى، بىزنىڭ بېشىمىزغا كەلگەن بۇ بۆلۈنمىچىلىكلەر سىلەرنىڭ يۇرتۇڭلاردىكىلەرنىڭ بېشىغا كەلمىسۇن. ساڭا بىزدىن نەسىھەت ئۇنىڭ بىلەن ھەرگىز پاراڭلاشما. ھەرگىزمۇ ئۇنىڭغا گەپ قىلما، ئۇنىڭ گېپىنىمۇ ئاڭلىما. ھەرگىز ئۇنىڭ گەپلىرىگە قۇلاق سالما، بەكمۇ ھۇشيار بول. ئەڭ ياخشىسى بۇ يەردە ئۇزاق قالما، بالدۇراق كېتىۋالغىن!» دېيىشتى. تۇفەيل بىن ئامىر ئەددۋەس بۇ ۋەقەنى شۇنداق بايان قىلىپ: «قەسەم قىلىمەنكى، ئۇلار ماڭا شۇنداق جىكىلەپ گەپ قىلدى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنىڭ بىلەن ھەرگىز سۆزلەشمەسلىككە ۋە ئەسلا ئۇنىڭ سۆزىنى ئاڭلىماسلىققا ئۆز-ئۆزەمگە قارار بەردىم. ھەتتا كەبىگە كىرگەن ۋاقتىمدا ئەندىشە قىلىپ قۇلىقىمغا پاختا تىقىۋالغان ئىدىم. ئەتىسى ئەتىگەن سەھەر ۋاقتى بىلەن يەنە كەبىگە كەلگەن ئىدىم. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۇ يەردە ناماز قىلىۋاتقان ئىكەن، ئۇنىڭغا يېقىن بىر يەردە تۇردۇم. جانابى ئاللاھنىڭ ھېكمىتى بولسا كېرەك، ئۇنىڭ بەزى سۆزلىرى قۇلىقىمغا كىرىپ قالدى. ئاڭلىغان سۆزلىرىم شۇنچىلىك گۈزەل ئىدىكى، ئۆز-ئۆزەمگە: «مەن ياخشى-ياماننى پەرق ئېتەلمىگۈدەك بىرسى ئەمەس، ھەم مەن بىر شائىر، نىمىشقا ئۇنىڭ بۇ سۆزلىگەنلىرىگە زەڭ سالماي، سۆزلىرى گۈزەل بولسا ئاڭلاي، گۈزەل بولمىسا ئاڭلىماي!» دېدىم. شۇنىڭ بىلەن بىر تەرەپكە مۆكۈپ ئۇ نامىزىنى قىلىپ ئۆيىگە قايتىشقا تەمشەلگىچە بولغان ۋاقىتقىچە ساقلىدىم. ئاخىرىدا ئۇنىڭ پېيىغا چۈشتۈم. ئۇ ئۆيىگە كىرىشى بىلەن مەنمۇ كىردىم ۋە «يا مۇھەممەت! مەن مەككىگە كېلىشىم بىلەن سېنىڭ قەۋمىڭ، ماڭا سەندىن ئۇزاق تۇرۇشنى تاپىلىدى، مەن ئۇلارنىڭ سۆزلىرىدىن سېنىڭ سۆزۈڭنى تىڭشىماسلىق ئۈچۈن قۇلاقلىرىمغا پاختا تىقىۋالغان ئىدىم. ئەمما، ئاللاھ تائالاھ سېنىڭ ئوقۇغانلىرىڭدىن بىر قىسمىنى ئاڭلاشنى نىسىپ قىلدى. ئۇلار ماڭا بەكمۇ يېقىملىق بىلىندى. سەن ماڭا نىمە سۆزلىمەكچى بولساڭ شۇنى سۆزلىگىن! قوبۇل قىلىشقا رازى بولدۇم» دېدىم. رەسۇل ماڭا ئىسلامىيەتنى چۈشەندۈردى ۋە ماڭا قۇرئان-كەرىمدىن بىر قىسىم ئايەتلەرنى ئوقۇدى. قەسەم ئىچەيكى، ھاياتىمدا بۇنىڭدىن گۈزەل بولغان بىر سۆز ئاڭلىمىغان ئىدىم. دەرھال شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولدۇم.

ئۇ چاغدا پەيغەمبەرگە: يا رەسۇلۇللاھ! مەن قەۋمىمدە پىچىقى كەسكەن، يۈز ئابرۇيلۇق بىرسى، ھىچقانداق بىرسى مېنىڭ گېپىمنى يېرمايدۇ، بېرىپ ئۇلارنىمۇ مۇسۇلمان بولۇشقا دەۋەت قىلاي، مەن ئۈچۈن بىر دۇئا قىلىڭكى، ئاللاھ تائالاھ ماڭا شۇنداق بىر ئالامەت ۋە كارامەت ئاتا قىلسۇن. نەتىجىدە ئۇ كارامەت مېنى قەۋمىمنى ئىسلامغا كىرگۈزۈشتە بىر ئاسانلىق ساقلىسۇن، ماڭا بىر ياردەم بولسۇن! دېدىم. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ماڭا: يا ئاللاھ! ئۇنىڭ ئۈچۈن بىر ئايەت، ئالامەت ئاتا قىلغايسەن! دەپ دۇئا قىلدى. شۇنىڭ بىلەن ئۆز مەملىكىتىمگە قايتتىم. قاپقاراڭغۇ بىر كېچىدە، قەۋمىمدىكى سۇ بېشىغا قاراپ تۇرغان ئەڭ ئېگىز تۆپىلىككە چىقىشىم بىلەن پېشانەمدە چىراقتەك بىر نۇر چاقناشقا باشلىدى. مەن دەرھال دۇئا قىلىپ، «ئەي ئاللاھىم! بۇ نۇرنى

[54] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:166؛ ئىبنى ھشام، ئەس-سىرە، I،314~315.

پىشانەمدىن باشقا بىر يەرگە كۆچەرگىن! دەۋىس قەبىلىسىدىكى جاھىللەر كۆرۈپ، ئۇ دىنىدىن چىققىنى ئۈچۈن ئاللاھ ئۇنى جازالاندۇرۇپ پىشانىسىگە بۇ نۇرنى پەيدا قىلىپ قويۇپتۇ دىمىسۇن!» دىدىم. شۇنىڭ بىلەن ئۇ نۇر قولۇمدىكى قامچىنىڭ ئۇچىغا كۆچتى ۋە نۇر چىقىرىشقا باشلىدى. قەبىلەم ياشىغان يەرگە يېقىنلىشىپ، دۆڭدىن پەسكە قاراپ چۈشىۋاتقان ۋاقتىمدا، ئۇلار پەستە قامچامدىكى پارلىغان نۇرنى بىر-بىرىگە كۆرسىتىپ سۆزلىشىۋاتاتتى. بۇ ۋەزىيەتتە تاغ باغرىدىن ئۆيۈمگە كەلدىم. ئەڭ بۇرۇن دادام قېشىمغا كېلىپ مېنىڭ بۇ ئەھۋالىمنى كۆردى. ماڭا بولغان مۇھەببىتىدىن بوينۇمغا ئېسىلدى. دادام بەكلا ياشىنىپ قالغان ئىدى. مەن ئۇنىڭغا: ئەي جېنىم دادا! ئەگەر سەن بۇرۇنقى ھالىڭ بىلەن قالساڭ، مەن نە سېنىڭ ئوغلۇڭ، نە سەن مېنىڭ دادام! دىدىم. بۇ سۆزۈمنى ئاڭلىغان دادام ھەيرانلىق ئىچىدە: بۇ نىمە گەپ ئەمدى ئوغلۇم! دەپ سورىدى. دادامغا: مەن ھازىر مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا كىرىپ مۇسۇلمان بولدۇم، دىدىم. بۇنىڭ بىلەن دادام ماڭا: مەنمۇ سېنىڭ دىنىڭغا كىردىم، سېنىڭ دىنىڭ مېنىڭمۇ دىنىم بولسۇن! دىدى-دە، دەرھال شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولدى.

سەھەر ۋاقتى كېلىشى بىلەن دەۋىس قەبىلىسىدىكى ئىنسانلارغا ئىسلامىيەتنى چۈشەندۈردۈم. ئۇلارنى مۇسۇلمان بولۇشقا دەۋەت قىلدىم. ئامما، ئۇلار دەۋەتنى قوبۇل قىلىشتا ماڭا قاتتىق مۇئامىلەدە بولدى. بىر مۇددەت قارشى چىقتى. گۇناھ ۋە رەزىل ئىشلىرىدىن قول ئۈزۈشتىن ۋاز كەچمىدى ۋە تېخىمۇ كۆپۈرلۇق قىلىپ ماڭا يۈت-قوللىرىنى شىلتىپ ھاقارەت قىلىشقا باشلىدى. ئۆسۈم ئېلىش ۋە قىمارغا ئاشىق بولغىنى ئۈچۈن سۆزلىرىمنى تىڭشىمىدى. ئىسلامىيەتكە كىرىشتىن ئۆزلىرىنى قاچۇرۇپ ئاللاھ ۋە پەيغەمبەرگە ئاسىلاردىن بولدى.

مەلۇم مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن مەككىگە قايتىدىن كېلىپ، قەۋمىمنى شىكايەت قىلىپ: يا رەسۇلۇللاھ! دەۋىس قەبىلىسى، ئاللاھ تائالاھقا ئاسى بولدى. ئىسلامىيەتكە كىرىشى ئۈچۈن قىلغان دەۋىتىمنى قوبۇل قىلمىدى. ئۇلار ئۈچۈن بىر دۇئا قىلىڭ! دىدىم.

پۈتۈن ئىنسانلارغا شەپقەت ۋە مەرھەمەت ئىگىسى بولغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز قوللىرىنى ئېچىپ قىبلە تەرەپكە قاراپ: يا رەببى! دەۋىس خەلقىگە توغرا يولنى كۆرسەتكىن، ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا كەلتۈرگىن! دەپ دۇئا قىلدى ۋە ماڭا: قەۋمىڭگە قايتقىن، ئۇلارغا خۇش-خۇي چىرايىڭ ۋە تاتلىق سۆزلىرىڭ بىلەن ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلغىن، ئۇلارغا سىلىق مۇئامىلە قىلغىن! دىدى. ۋاقىتنى ئۆتكۈزمەستىن قەبىلەمگە قايتتىم ۋە ئىسلام دىنىنى يېيىشتا بىكار قالمىدىم.[55]

## بازارلاردا دەۋەت

ھەر يىلى ئوخشىمىغان شەھەرلەردىن كەلگەن ئىنسانلار، مەلۇم كۈنلەردە كەبىنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن مەككىگە كېلەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز كەلگەنلەرنى كۈتۈۋىلىپ ھەر توپلۇمغا ئىسلامىيەتنى چۈشەندۈرەتتى. ئاللاھ تائالاھنىڭ بىر ئىكەنلىكى، ئۆزىنىڭ ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرى ئىكەنلىكىنى قۇرتۇلۇش يولىنىڭ بۇلارغا ئىشىنىش ئىكەنلىكىنى بىلدۈرەتتى. بىر كۈنى ۋەلىد بىن مۇگىرە مۇشرىكلەرنى توپلاپ: ئەي قۇرەيش جامائەتى! كەبىنى زىيارەت قىلىش مەۋسۇمى كېلىپ قالدى. مۇھەممەتنىڭ ئاۋازى دۇنياغا تارقالدى. ئەرەپ قەبىلىلىرى ئۇنىڭ تاتلىق سۆزلىرىگە مەس بولۇپ دىنىغا كىردى. بۇنىڭغا بىر تەدبىر ئالايلى، ھەممىمىز گېپىمىزنى بىر قىلايلى، ئۇنىڭ ھەققىدە بىر نەرسىلەرنى دەپ بىر-بىرىمىزنى يالغانچى قىلمايلى! دىدى. قۇرەيشلىكلەر: ئەي ئابدىشەمسىنىڭ دادىسى! بىزنىڭ ئىچىمىزدە يىراقنى كۆرگەن سەن، سەن نىمە دەيلى دىسەڭ، بىزمۇ شۇنى دەيمىز، دېيىشتى. ۋەلىد بولسا: ياق! سىلەر گەپ قىلىڭلار مەن ئاڭلاي! دېيىشى بىلەن، ئۇلار: كاھىن، دەيلى دىدى. ۋەلىد دەرھال ئېتىرازلىق بىلەن: ياق! قەسەم قىلىمەنكى، ئۇ كاھىن ئەمەس، مەن شۇنچە كۆپ كاھىن كۆردۈم، راست يالغان دىمەي ھەممە گەپنى قىلدۇ. مۇھەممەتنىڭ ئوقۇغان نەرسىلىرى كاھىنلەرنىڭكىگە ھىچ ئوخشىمايدۇ، ھازىرغىچە ئۇنىڭدىن بىر يالغان گەپ ئاڭلاپ باقمىدۇق. ئەگەر، بۇنداق سۆزلىسەك ھىچكىم ئىشەنمەيدۇ، دىدى. بۇ قېتىمدا: مەجنۇن ۋە ساراڭ دەيلى، دېيىشتى. ئۇ يەنە ئېتىراز بىلدۈرۈپ: ياق! قەسەم ئىچەيكى ئۇ بىر مەجنۇن ياكى ساراڭ ئەمەس، بىز مەجنۇن ۋە ساراڭلارنى بىلمىز، ساراڭلىق ئالامەتلىرىنىمۇ بىلىمىز، ئۇ نە تۇتقاقلىقى تۇتۇپ تىترىسۇن، نە بىر تۇتۇرۇقسىزلىقى باردۇر، بۇنداق دىسەك بىزنى يالغانچى دەيدۇ، دىدى. شۇنىڭ بىلەن قۇرەيشلەر: شائىر دەيلى... دىدى. ۋەلىد يەنە ئىتىراز بىلدۈرۈپ: ئۇ ھەرگىزمۇ شائىر ئەمەس، بىز شىئىرلارنىڭ پۈتۈن شەكلىنى بىلمىز، ئۇنىڭ ئۇسلۇبى ھىچ شىئىرغا ئوخشىمايدۇ، دىدى. ئۇلار: سېھىرگەر دەيلى، دىدى. ۋەلىد: ئۇ سېھىرگەر ئەمەس، بىز سېھىرگەرنى ۋە ئۇلارنىڭ قىلغان سېھىرلىرىنى كۆردۈق. ئۇنىڭ سۆزلىرىدە سېھىردىن ئەسەرمۇ يوق، ئۇنىڭ نامى-شەرىپى پۈتۈن ئالەمگە تارقالدى، تونۇمىغان بىرسى ئەمەس،

[55] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 385~382، I؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، 168، II.

جامائەتنى ئۇنىڭدىن ئايرىپ سۆز قىلالمايمىز. ئۇنىڭ سۆلىرى پاساھەتلىك، گۈزەل ۋە مەنىلىك، ئۇنىڭ تەگداشلىرىدىن ئۈستۈن. گەپنىڭ قىسقىسى، ئۇنىڭ ھەققىدە نىمىلا دىسەك ھەر كىم بىزنى يالغانچى دەيدۇ، دىدى. قۇرەيشلەر دىگۈدەك بىر گەپ تاپالماي: ئىچىمىزدىكى ئەڭ قېرى ۋە ئەڭ تەجرىبىلىك سەن، سەن نىمە دىسەڭ بىز شۇنىڭغا رازى، دىدى. شۇنىڭ بىلەن ۋەلىد بىن مۇگىرە بىر ئاز ئويلاشقاندىن كېيىن: يەنىلا ھەممىسىدىن ياخشىراق بولغان سېھىرگەر، ئەپسۇنچى دەيلى. ئەقىلگە ئەڭ ئۇيغۇن كەلگىنى بۇ مەنچە، چۈنكى سۆزلىرى بىلەن خەلقنى قەۋمىدىن، تۇققانلاردىن ئايرىۋەتتى. قېرىنداشنى قېرىنداشتىن، ئىككى دوستنى بىر-بىرىدىن ئايرىۋەتتى، دەپ ئەتراپتىكىلەرگە پىتنە تارقاتتى. مۇشرىكلەر تارقىلىپ تۇپلانغانلان ئىنسانلارغا: مۇھەممەت سېھىرگەردۇر!... دىيىشتى. شۇنىڭ بىلەن بۇ سۆز-چۆچەك خەلق ئارسىغا تارقالدى. كەبىگە كېلىدىغان زىيارەتچىلەر كېلىشكە باشلىشى بىلەن ئۇچىرغانلا ئادەمگە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى يامان دىمىگەن ئادىمى قالمىدى. ئەكسىچە، مۇشرىكلەرنىڭ بۇ ھەرىكىتى بىلەن ئىسلامىيەت پۈتۈن ئەرەپ ئارىلىدا تەشۋىق قىلىنىپ ئىنسانلارنىڭ تەپەككۇرىدە بۇتلارغا قارشى بىر سوئال بەلگىسى پەيدا بولدى.

ئاللاھ تائالاھ، ۋەلىد بىن مۇگىرە كاپىرلىرىغا ئېچىنىشلىق بىر ئازاپ تاتقۇزىدىغانلىقى ھەققىدە ئايەت كەرىم چۈشەردى. مۇددەسسىر سۈرىسىنىڭ 11-ئايىتىدە: «(ئەي رەسۇلۇم!) مەن ياراتقان ئۇ كىشىنىڭ (مال-دۇنيادىن مەھرۇم ھالەتتە تۇغۇلغان، ۋەلىد بىن مۇگىرەدەك بىر كاپىرنىڭ)، ئىشنى (جازاسىنى) ماڭا قويۇپ بەر. (ئۇلاردىن ئىنتىقام ئېلىشقا مەن يېتەرلىك، ئاللاھنى ئىنكار قىلغان ئۇ ئىنساننى مەن ياراتتىم) ئۇنىڭغا نۇرغۇن مال-دۇنيا ئاتا قىلدىم. (باشتا ئۇ ھىچ نەرسىسى بولمىغان نانكور ئىنسان ئىدى. كېيىن ئۇنى نۇرغۇن نىممەتلەر بىلەن رىزىقلاندۇردۇم. ئۇنىڭغا باغلار، بوستانلار ۋە ماللارنى ئېھسان قىلدىم) ئۇنىڭغا (ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە مۇبارەك مەككىدە ياشىغان) ھەمراھ ئوغۇللار ئاتا قىلدىم. (ھەر ۋاقىت بىرلىكتە باياشاتلىق ئىچىدە ياشىدى) ئۆمۈرىنى ئۇزۇن، نامىنى شەرەپلىك قىلدىم. (مەككىدە، شەرەپلىك بىر باشلىق قىلدىم. مەككە بىلەن ئۇنىڭ ئەتراپىدا، يېپىيشىل باغۇ-بوستانلارغا ئېگە بولدى. ئۇنىڭغا رەيھانەتۇل ئاراب لەقىمنى بەردى. ئۆزىنى قەۋمىدە تاللانغان بىرسى دەپ بىلەتتى. پۈتۈن بۇ نىممەت ۋە شانۇ-شەۋكەتكە شۈكرى قىلىشى لېكېرەك ئەمەسمىدى، بۇ نىممەتلەرنى ئاتا قىلغان ئاللاھ تائالاھنى ئىتىراپ قىلىپ، ئۇنىڭغا ئىشىنىشى لېكېرەك ئەمەسمىدى؟) ئاخىرىدا (ئۇ ئاچكۆز ۋە نانكور شەخس) بەرگەنسىرى (مال ۋە ئەۋلات) تېخىمۇ كۆپ بېرىشنى ئارزۇ قىلىدۇ، (بۇنچە كۆپ نىممەتلەرنىڭ قەدرىگە يېتىپ شۈكرى قىلىشنى بىلمەيدۇ، بۇ نە قەدەر بىر تويىمۇغۇرلۇق، نەقەدەر بىر نانكورلۇق!) ياق! (ئۇ ئاسىينىڭ، تاماخۇر ئارزۇلىرى ئىشقا ئاشۇرۇلمايدۇ. ئۇنىڭ مال ۋە ئەۋلاتلىرى كۆپەيمەيدۇ) ئۇ بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە (قۇرئان-كەرىمگە) قارشى چىقىپ ئىنكار قىلدى. (رەسۇلۇمنىڭ سادىق ئىنسان ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ، جايىللىقى تۈپەيلى ئىنكار قىلىشقا جۈرئەت قىلدى. نەقەدەر ئازغۇنلۇق بۇ!) ئۇ ئاسىينى سائۇد ئازابىغا دۇچار قىلىمەن...»، (بۇ ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان سائۇد بىلەن مۇناسىۋەتلىك بىر ھەدىستە: ‹سائۇد جەھەننەمدىكى بىر تاغنىڭ ئىسمى بولۇپ، كاپىرلار ئۇنىڭغا يەتمىش يىلدا چىقىدۇ ۋە تەكرا ئۇ يەردىن دۇمۇلاپ چۈشىدۇ. بۇ ئىش شۇنداق داۋام قىلىدۇ› شۇنىڭدىن كېيىن ئۇ ئىنكارچى شەخس، (رەسۇلۇللاھتىن ئاڭلىغان قۇرئان-كەرىمگە قانداق تىل ئۇزاتقانلىقنى) ئويلاشتى. (ئۆزىگە يارىشا) بىر ئۆلچەم قويىدى. ئۇنىڭغا لەنەت بولسۇنكى، (قۇرئان-كەرىم ھەققىدە) قانداق تەپەككۇر قىلىپ، ئۆلچەم قويىدى. ئۇنىڭغا تەكرار لەنەت بولسۇنكى، قانداق ئۆلچەم قويىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، (قەۋمىنىڭ يۈزلىرىگە قاراپ تۇرۇپ، قۇرئان-كەرىم ھەققىدە نىمە دەيدىغانلىقىغا) قارىدى. ئاندىن، (تەرسالىقىدىن، قۇرئان-كەرىمگە تىل ئۇزارتىدىغان بىر نەرسە تاپالمىغانلىقى ئۈچۈن) قوشومۇلىرنى تۈرۈپ، يۈزلىرىنى پۈرۈشتۈردى. ئاخىرىدا، (ئاللاھ تائالاھ ۋە رەسۇلىدىن) يۈز ئۆرۈپ مەغرۇرلاندى ۋە ‹مۇھەممەتنىڭ سۆزلىگەنلىرى بولسا، سېھىرگەرلەردىن ئۈگىنىپ كەلگەن بىر سېھىردۇر. كېسىپ ئېيتىمەنكى بۇ بىر ئىنسان سۆزىدۇر› دىدى. ھالبۇكى ئۇ كىشى، قۇرئان-كەرىمنىڭ پەۋقۇلادە بىر مۆجىزە ئىكەنلىكىنى، ئىنسان ۋە جىنلەرنىڭ سۆزىگە ئوخشىمايدىغانلىقىنى، خېلى بۇرۇنلا ئۆز قەۋمى ئارىسىدا ئېتىراپ قىلغان ئىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇ ئاسى كىشى، قەۋمىنى خوش قىلىش ئۈچۈن سۆزىنى ئۆزگەرتىپ، قۇرئان-كەرىم ھەققىدە، قۇرئان-كەرىمگە ئەسلا لايىق بولمىغان ئىپادىلەردە بولدى. شۇنداق قىلىپ ئۆزىنى ئىلاھى ئازاپقا دۇچار قىلدى. ئاللاھ تائالاھ: «مەن، ئۇنى سەكارا، دوزاققا ئاتىمەن. سەكارانىڭ، دوزاقنىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى ساڭا نىمە بىلدۈردى؟ ھەم ئۇ دوزاق بەدىنىڭدىن ساڭا ھىچنىمە قالدۇرماس (ھەممىسىنى يوق قىلار)، ھەمدە سېنى قايتا ئەسلىگە كەلتۈرۈپ، (يەنە ئوخشاش ئازاپنى تاتقۇزۇشنى) داۋام قىلار» دەپ بۇيرىدى.

## مۇشرىكلەرنىڭ قۇرئان-كەرىمنى ئاڭلىشى

ئازغۇن مۇشرىكلەر، ھەر تۈرلۈك ھىلە-نەيرەڭ ۋە زۇلۇم ئارقىلىق ئىنسانلارنىڭ ئىمان ئېيتىشىغا توسقۇنلۇق قىلاتتى. مەككە خەلقىنى، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوقۇغان قۇرئان-كەرىمنى ئاڭلاشتىن توساتتى. ئۆزلىرى بولسا، كىچىلىرى ئۇنىڭ ئۆيىنىڭ

ئەتراپىغا مۆكۈنۈپ يوشۇرۇن ھالدا ئۇنىڭ قۇرئان-كەرىم ئوقۇشىنى ئاڭلايتتى. تاڭ ئېتىپ ئەتراپ جانلىنىشقا باشلىشى بىلەن، بىر-بىرىدىن خەۋەرسىز بۇ يەرگە كېلىپ قۇرئان-كەرىم تىڭشىغان مۇشرىكلەر بىر-بىرىنى ئەيىپلەپ: «ئىككىنچى بۇ ئىشنى قىلمايلى!» دېيىشەتتى. لېكىن ئەتىسى يەنىلا بىر-بىرىدىن خەۋەرسىز ئۇ يەرگە كېلىپ ئوغۇرلۇقچە ئاڭلايتتى. تاڭ ئېتىشى بىلەن يەنە بىر-بىرىنى كۆرۈپ قالاتتى ۋە تەكرار كەلمەيمىز دەپ قەسەم ئىچىپ كېتىشەتتى. يەنىلا ۋاز كىچەلمەيتتى. ئۇلار نەپسىنىڭ كەينىگە كىرىپ، مەغرۇرلۇق قىلىپ، باشقا مۇشرىكلەرنىڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىدىن شىكايەت قىلىشىدىن ئەنسىرەيتتى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا بىر مۇنچە ھاۋايى-ھەۋەسلىرى سەۋەبىدىن ئىمانغا كەلمىدى. شۇنداقلا باشقىلارغىمۇ دەھلى قىلغان ئىدى. ئۇلار كوچىلاردا: «مۇھەممەت سېھىرگەردۇر» دېيىشتى. بىر كۈنى ئاخشىمى مۇشرىكلەر كەبە ئەتراپىغا توپلىنىپ، «مۇھەممەتنى چاقىرىپ، بۇ مەسىلىنى ھەل قىلايلى! بىزنى يامان دېمىسۇن، بىزنى مەسۇم كۆرسۇن» دەپ مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا خەۋەرچى ئەۋەتتى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ تەكلىپىگە بىنائەن كەبىگە كەلدى. مۇشرىكلەر ئۇنىڭغا: ئەي مۇھەممەت! سېنى چاقىرشىمىزنىڭ سەۋەبى، سېنىڭ بىلەن ئۆز-ئارا چۈشەنمەك. قەسەم ئىچىمىزكى، ئەرەپلەرنىڭ ئىچىدە ساڭا ئوخشاش قەۋمىنى دەرتكە قويغان بىرسى چىقىپ باقمىدى! سەن دىنىمىزنى مەسخىرە قىلدىڭ، تەڭرىلىرىمىزگە تىل تەككۈزدۈڭ، بىزنى يوققا چىقاردىڭ، ئىتتىپاقلىقىمىزنى بۇزۇپ بىر-بىرىمىزگە دۈشمەن قىلدىڭ، بىزگە كەلتۈرمىگەن ئەسكىلىكىڭ قالمىدى! ئەگەر، سەن بۇ سۆز-ھەركەتلىرىڭ بىلەن باي بولۇشنى ئويلىغان بولساڭ، بىز ساڭا ئارزۇ قىلغىنىڭدىنمۇ جىق مال-دۇنيا يىغايلى. شان-شۆھرەت ئۈچۈن بولسا، سېنى ھۆكۈمدار قىلىپ ئەتراپىڭغا توپلىنايلى. ئەگەر بىر كۈچنىڭ بېسىمى ئاستىدا قالغان بولساڭ، بىز سېنى ئۇنىڭدىن قۇتۇلدۇرايلى. جىنلاردىن كەلگەن بىر كېسەللىك بولسا، پۈتۈن بىساتىمىزنى يىغىپ ساڭا شىپا تاپايلى...! دېيىشتى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى سەۋرى-تاقەت بىلەن تىڭشىغاندىن كېيىن، ئۇلارغا: ئەي قۇرەيش جامائەتى! سۆزلىگەنلىرىڭلارنىڭ ھېچبىرسى مەندە يوق، مەن سىلەرنىڭ ئۇ نەرسىلىرىڭلارنى- نە مال-مۈلۈك، نە شان-شۆھرەت، نە ھۆكۈمدار بولۇش ئۈچۈن كەلمىدىم. پەقەت ۋە پەقەت ئاللاھ تائالاھ، مېنى سىلەرگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتتى. شۇنداقلا ماڭا بىر كىتاپ چۈشۈردى. سىلەر (قوبۇل قىلغانلار) ئۈچۈن بىر ئاگاھلاندۇرغۇچى (قوبۇل قىلمىغانلار ئۈچۈن دوزاق بىلەن) ۋە خوش-خەۋەر (جەننەت بىلەن) ئەلچىسى بولۇشۇمنى ماڭا بۇيرۇق قىلدى. مەنمۇ ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىنى سىلەرگە تەمسىل قىلدىم. سىلەرگە نەسىھەت قىلدىم. ئەگەر بۇ دەۋەتنى قوبۇل قىلساڭلار، ئاللاھ سىلەرگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە نېسىۋەڭلارنى بېرىدۇ. ئەگەر قوبۇل قىلماي رەت قىلساڭلار، ئاللاھ تائالاھ، سىلەر بىلەن مېنىڭ ئارامىدىكى ھۆكۈم چىققۇچە، ماڭا چۈشۈرۈلگەن، جانابى ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىنى جايىغا كەلتۈرمەك، ھەر قىيىنچىلىق ئۈستىدىن كۆكسىنى كېرىپ داۋاملىشىدۇ...» دەپ جاۋاب بەردى.

ئەبۇ جەھىل، ئۈممەيە بىن ھالەف ۋە باشقا مۇشرىكلەر: يا مۇھەممەت! ياشاش مۇھىتى جەھەتتە بىزدىن ناچار يەردە ياشايدىغان بىرسىنىڭ يوقلۇقىنى بىلىسەن، سەن راستىنلا بىر پەيغەمبەر بولساڭ، رەببىڭدىن سورىغىن، بىزنىڭ تۇرمۇشىمىزنى قىينىلاشتۇرغان شۇ تاغلارنى بىزدىن ئۇزاق قىلسۇن! يۇرتىمىزنى چوڭايتىپ، ئۇنىڭدىن شام ۋە ئىراق ئۈستەڭلىرىگە ئوخشاش سۇلار ئېقىتسۇن! شۇنىڭ بىلەن بىرگە، كۇساي بىن كىلاب باشلىق ئاتا-بۇۋىلىرىمىزنى تىرىلدۇرسۇن. كۇساي بىن كىلاب بولسا، راستچىل ۋە ئۇلۇغ بىر ئىنسان ئىدى. سېنىڭ سۆزلىرىڭنىڭ راست-يالغانلىقىنى ئۇنىڭدىن سورايلى، ئەگەر ئۇ سېنى تەستىقلىسە ۋە بىزنىڭ تەلەپ قىلغانلىرىمىزنى ئورۇندىساڭ بىزمۇ سېنى تەستىقلەيمىز. ھەمدە سېنىڭ ئاللاھىڭ ھەققىدە بىر نەرسە ئۆگەنگەن بولىمىز، ئەگەر بىز ئۈچۈن بۇ ئىشلارنى قىلالمىساڭ، ئۆزەڭ ئۈچۈن رەببىڭدىن بىر نەرسىلەر تىلىگىن، سۆزلىرىڭنى تەستىقلايدىغان، سېنى بىزنىڭ ئۈستىمىزدىن غالىپ كېلىشتە ياردەم قىلىدىغان بىر پەرىشتە ئەۋەتىشنى تىلە! شۇنداقلا رەببىڭ ساڭا باغۇ-بوستان، يەر-زېمىن ۋە غەزىنىلەرنى ئاتا قىلسۇن! چۈنكى سەنمۇ بىزگە ئوخشاش تۇرمۇشىڭنى قامداش ئۈچۈن بازارلاردا ئايلىنىپ يۈرسەن...! دېيىشتى.

ئالەملەرنىڭ پەخرى مۇھەممەت پەيغەمبەرىمىز ئۇلارغا: مەن سىلەرگە، بۇ نەرسىلەر بىلەن ئەۋەتىلمىدىم. ئاللاھ تائالاھ، مېنى نىمە بىلەن ئەۋەتكەن بولسا، مەن پەقەت جانابى ئاللاھ تەرىپىدىن ئۇنىڭ بىلەن كېلىمەن. مەن سىلەرگە ئۇنى تەبلىق قىلدىم. مەن، (مال-مۈلۈك ئۈچۈن) ئاللاھتىن بىر نەرسە تىلەيدىغان بىرسى ئەمەس...ئاللاھ تائالاھ مېنى بىر خوش-خەۋەر ئەلچىسى ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ئەۋەتتى. ئەگەر سىلەرگە كەلتۈرگەنلىرىمنى قوبۇل قىلساڭلار، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە سىلەرنىڭ نېسىۋەڭلار بولىدۇ. ئەگەر رەت قىلساڭلار، ئاللاھ تائالاھ، سىلەر بىلەن مېنىڭ ئارامىدىكى ھۆكۈم چىققۇچە، ماڭا چۈشۈرۈلگەن، جانابى ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىنى جايىغا كەلتۈرۈش ۋە ھەر قىيىنچىلىق ئۈستىدىن كۆكسىنى كېرىپ داۋاملىشىدۇ... دەپ خىتاپ قىلدى.

مۇشرىكلەر بۇ قېتىم ئۇنىڭغا: رەببىڭ خالىسا ھەر ئىش بولىدىكەن، دە،- ئۇنىڭغا شۇ ئاسماننى پارچىلاپ ئۈستىمىزگە چۈشۈرسۇن...! سەن بۇنى قىلالمىساڭ بىز ساڭا ئىشەنمەيمىز! دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بۇ ئىش ئاللاھ تائالاھقا خاستۇر. ئەگەر ئۇ خالىسا بۇنى قىلىدۇ، دىدى. بۇ سۆزنى ئاڭلىشى بىلەن ئۇلار تېخىمۇ ئېزىپ: ئەي مۇھەممەت! سېنىڭ رەببىڭ، سېنىڭ بىز

بىلەن بۇ يەرگە جەم بولىدىغانلىقىمىزنى ۋە سەندىن بۇ سوئاللارنى سورىشىمىزنى بىلمەمدىغانىدۇ، ساڭا بۇ يەرگە كېلىشتىن بۇرۇن ئۆگەتمىدىمۇ، سېنىڭ دەۋىتىڭنى قوبۇل قىلماسلىق بىزگە نىمە جازالار بېرىدىغانلىقىنى دىمىدىمۇ؟... سۆزلىرىڭنىڭ ھەقىقەتلىكىنى ئىسپاتلايدىغان بىر پەرىشتە كەلمىگۈچە بىز ساڭا ئىشەنمەيمىز... ساڭا نىسپەتەن بىر مەسئۇلىيتىمىز قالمىدى... قەسەم ئىچىمىزكى، ئەمدى سېنى بوش قويۇۋەتمەيمىز، سەن بىزنى يوق قىلسەن ياكى بىز سېنى... دىيىشتى. ئۇلارنىڭ ئۆزىگە يېقىنلىشىدىغان يەردە، ئۆزىدىن ئۇزاقلاشقانلىقىنى كۆرگەن پەيغەمبەرىمىز ئۇلارنىڭ يېنىدىن ئايرىلدى.[56]

مەككىلىك مۇشرىكلەرنىڭ كائىناتنىڭ سۇلتانىنى رەت قىلىشى بىلەن، ئاللاھ تائالاھ جەبرائىل ئەلەيھىسسالام بىلەن ۋەھى چۈشۈرۈپ ئۇلارغا كېلىدىغان ئېچىنىشلىق ئازاپىنى بىلدۈردى. ئەنئام سۈرىسىنىڭ 11~4-ئايەتلىرىدە: «ئۇلارغا رەببىدىن كەلگەن ھىچقانداق بىر ئايەت (قۇرئان-كەرىم ئايەتلىرىدىن بىر ئايەت، دەلىللەردىن بىر دەلىل ياكى مۆجىزىلەردىن بىر مۆجىزە) يوق ئىدىكى، ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىمىگەن بولسۇن، نەتىجىدە ئۇلار، ھەقىقەت (قۇرئان-كەرىم) ئۇلارغا كەلگەن ۋاقىت، ئۇنى يالغانغا چىقاردى. پات-يېقىندا ئۇلارغا، تالاش-تارتىش قىلغان گۇمانلىرىنىڭ خەۋىرى (جازاسى) مەلۇم بولىدۇ. مەككە خەلقى، ئۇلاردىن بۇرۇن قانچىلىغان قەۋىملەرنى يوق قىلغانلىقىمىزنى كۆرمىدىمۇ؟ ئۇلارنى ئىنىق بىلمەيتتىمۇ؟ ئۇلارغا سىلەرگە بەرگەن پۈتۈن ئىمكانلارنى بەرگەن ئىدۇق، كۆك يۈزىدىن ئۇلارغا بەرىكەتلىك يامغۇر ياغدۇرغان ئىدۇق، (بوستانلىرىدىن، باغچە ۋە ئېكىنلىرىدىن) سۇلار ئاقتۇردۇق، ئاخىرىدا ئۇلارنى (بۇ نىممەتلەرگە شۈكرى قىلماسلىقى) گۇناھلىرى سەۋەبىدىن ھالاك قىلدۇق. ئۇلارنىڭ ئورنىغا باشقا نەسىللەرنى ياراتتۇق. (مەنىسى)

ئەگەر ساڭا قەغەز شەكلىدە بىر كىتاپ چۈشۈرگەن بولساق، ھەتتا ئۇلار قوللىرى بىلەن تۇتسىمۇ، يەنىلا ئىشەنمەيتتى ۋە ‹بۇ ئوچۇق-ئاشكارە بىر سېھىر›دىگەن بولاتتى. بۇنىڭدىن سىرىت، ‹ئۇنىڭ ئورنىغا (مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ۋە بىز كۆرەلەيدىغان) بىر پەرىشتە كەلتۈرگەن بولسا، (ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى سۆزلىگەن بولسا)›دىيىشتى. ئەگەر بىز بىر پەرىشتە ئەۋەتكەن بولساق (ئۇلار ئىمانغا كەلمىگەن بولسا)، ئەلۋەتتە ئىشنى تۈگەتكەن بولاتتۇق (ھەممىسىنى ھالاكەتكە دۇچار قىلغان بولاتتۇق). ئاخىرىدا ئۇلارغا كۆزىنى يۇمۇپ ئاچقۇدەك ۋاقىت بەرمىگەن بولاتتۇق. ئەگەر ئۇنى (پەيغەمبەرنى) بىر پەرىشتە قىلغان بولساق، ئەلۋەتتە ئۇنى بىر ئەركەك سۈرىتىدە كۆرسىتىپ، ئۇلارنى گۇمانلارغا قويغان بولاتتۇق. ساڭا ئايان بولسۇنكى، سەندىن بۇرۇن كەلگەن پەيغەمبەرلەرگىمۇ مازاق ۋە ھاقارەت قىلىناتتى. مازاق قىلغان ئىشلىرىنىڭ جاۋابى بولغان ئازاپ ۋە بالايى-ئاپەت ئۇلارنى تامامەن كۆزدىن يوق قىلدى. ئۇلارغا شۇنى ئېيتقىنكى، ‹يەر يۈزىنى ئارىلاپ-چارلاڭلار، ھەر يەرگە قاراڭلار، پەيغەمبەرلەرنى يالغانغا چىقارغانلارنىڭ ئاقىۋىتى قانداق بولۇپتۇ؟›» دەپ بايان قىلدى.

فۇرقان سۈرىسىنىڭ 7 ۋە 10-ئايەتى كەرىمىسىدە: «كاپىرلار: ‹بۇ قانداق بىر پەيغەمبەر، بىزدەك يەپ-ئىچىدىكەن، كوچىلارنى ئايلىنىدىكەن، پەيغەمبەر بولغان بولسا، ئۇنىڭغا بىر پەرىشتە كەلگەن بولاتتى. ئۇنىڭغا ياردەمچى بولۇپ، ئۇمۇ خەۋەر يەتكۈزۈپ جەھەننەم بىلەن قورقۇتقان بولاتتى. ئەڭ بولمىغاندا، رەببى ئۇنىڭغا غەزىنە ئەۋەتكەن بولاتتى. ئۇنىڭ مىۋىلىك باغلىرى، ئېتىزلىرى بولۇپ خالىغىنىنى يىگەن بولاتتى› دىدى. ئۇ زالىملار بىر-بىرىگە: ‹ئەگەر سىلەر ئۇنىڭغا مايىل بولساڭلار، ئۆزىنى ئىلاھلاشتۇرغان بىرسىگە مايىل بولغان بولىسىلەر› دىيىشتى. (ئەي ھەبىبىم!) ئۇلارغا نەزەر سالساڭ، ئۇلار سېنىڭ ھەققىڭدە ھەر تۈرلۈك مىساللارنى كەلتۈرۈپ ھەق يولدىن ئايرىلدى. ئازغۇنلۇققا يول تۇتتى. ئۇلار ئازغۇنلۇقتىن ۋاز كېچىپ توغرا يولنى تۇتمايدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ ماقامى ئۇ قەدەر ئۇلۇغكى، خالىسا ساڭا، (دۇنيادا) بۇلاردىن بەتەر خەيرلىك بولۇش شەرتى بىلەن، ئاستىدىن سۇلار ئاققان باغۇ-بوستانلار، سېنىڭ ئۈچۈن كاتتا سارايلار بەرگەن بولاتتى». (مەنىسى)

21-ئايەت كەرىمىدە: «بىزنىڭ دەرگاھىمىزغا كېلىشنى ئۈمىۇد قىلمىغانلار، ‹بىزگە نىمىشقا پەرىشتىلەرنى چۈشۈرمەيدۇ (مۇھەممەتنىڭ راستىت گەپ قىلغانلىقىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن)، ياكى ئاللاھنى كۆرەلىگەن بولساق›، شۇ ئايان بولسۇنكى، ئۇلار نەپسىنىڭ كەينىگە كىرىشتى، چوڭ بىر ئازغۇنلۇق بىلەن ھەددىدىن ئاشتىلار...» دەپ بۇيرۇلدى. (مەنىسى)

سەبە سۈرىسىنىڭ 9-ئايەتى كەرىمىسىدە، «ئەگەر بىز خالىغان بولساق ئۇلارنى ( قۇرئاندىكى ئوچۇق-ئاشكارە ئايەتلەرنى بىلىپ تۇرۇپ يالغانغا چىقارغانلىقى ئۈچۈن) يەر بىلەن يەكسەن قىلغان ياكى ئاسماندىن ئۇلارنىڭ ئۈستىگە لاۋۇلداپ تۇرغان ئوت پارچىلىرىنى چۈشۈرگەن بولاتتۇق.» دەپ بۇيرۇلغان. (مەنىسى)

[56]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 315،I.

ئىسرا سۈرىسىنىڭ 97-ئايەت كەرىمىسىدە، «...بىز، قىيامەت كۈنى ئۇلارنى-كور، پاڭ ۋە تىلسىز ، باشلىرى يەرگە ئېگىلگەن ھالەتتە تىرىلدۈرىمىز! ئۇلارنىڭ بارىدىغان جايى دوزاقتۇر، دوزاق ئوتى ئاستىلىغان ھامان بىز ئوتنى تېخىمۇ ئۇلغايتىمىز!» دەپ بۇيرۇلغان. (مەنىسى)

مۇشرىكلەر ئۆزلىرىگە چۈشۈرۈلگەن بۇ ئايەتلەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئۆچمەنلىكى تېخىمۇ كۈچەيدى. بۇلارنىڭ تىپىك مىسالى بولغان ئۈبەي بىن ھالەف ۋە ئۇنىڭ قېرىنداشى ئۈمەييە، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى ئەڭ كۆپ پەرىشان قىلاتتى. شور پىشانە ئۈبەي، چۈرۈپ كەتكەن بىر ئۇستىخان بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك ھۇزۇرىغا كېلىپ، پەيغەمبەرىمىزگە: ئەي مۇھەممەت! قولۇمدىكى بۇ چۈرۈپ كەتكەن ئۇستىخاننى سېنىڭ ئاللاھىڭ تىرىلدۈرىدۇ، شۇنداقمۇ؟ دېمەك سەن چۈرۈپ كەتكەندىن كېيىن رەببىڭنىڭ تىرىلدۈردىغانلىقىغا ئىشىنىسەن-ھە! دىدى ۋە ئۇستىخاننى ئۇگۇتۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قارىتىپ پۈۋلىدى. سۆزىنى داۋام قىلىپ، يا مۇھەممەت! بۇنى مۇشۇنداق چۈرۈگەن ھالەتتىن كىم تىرىلدۈرەلەيدىكەن؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: شۇنداق، ئاللاھ تائالاھ سېنىمۇ ئۆلتۈرىدۇ، ئۇنىمۇ...ئاخىرىدا سېنىمۇ قايتا تىرىلدۈرىدۇ ۋە دوزاققا ئاتىدۇ، دىدى. بۇ ۋەقەدىن كېيىن، جانابى ئاللاھ ياسىن سۈرەسىنىڭ 81~77-ئايەت كەرىمىنى چۈشۈردى. «ئۇ (ئىنكارچى) ئىنسان، ئۇنى بىر مەنىدىن ياراتقىنىمىزنى كۆرمىدىمۇ، ئوچۇق-ئاشكارە بىلمىدىمۇ؟ ئۇنداق ئىكەن، ئۇ ئوچۇق بىر ئېسىيانچى بولدى. يارىتىلىشىنى ئۇنتۇپ، بىزگە: ‹چۈرۈپ يوق بولغان ئۇستىخاننى كىم تىرىلدۈرىدۇ› دەپ مىسال كەلتۈردى. (ئەي رەسۇلۇم!) ئۇلارغا دېگىنكى، ‹ئۇلار (يوق ئىكەن) تۇنجى قېتىم ياراتقان (ئاللاھ تائالاھ) تىرىلدۈرىدۇ، ئۇ ياراتقان ھەر مەۋجۇداتنى ياخشى بىلىدۇ. ئۇ (ئاللاھ تائالاھ)، يېپيېشىل بىر دەرەختىن ئاتەش چىقارغان، ھازىرمۇ سىلەر ئۇنىڭ ئاتەشىدىن پايدىلىنىسلەر، ئاسمان-زېمىننى ياراتقان ئۇ ئۇلۇغ زاتنىڭ سىلەرنى يارىتىشقا كۈچى يەتمەسمۇ؟ ئەلۋەتتە كۈچى يېتەر، ئۇ ھەر نەرسىنى ياراتقان، ھەر نەرسىدىن خەۋىرى بولغاندۇر...» دەپ بۇيرۇلغان. (مەنىسى)

## خالىت بىن سائىتنىڭ ئىمانى

ئىسلامغا دەۋەت قىلىنغان دەسلەپكى يىللاردا، خالىت بىن سائىت بىر چۈش كۆرگەن ئىدى. چۈشىدە: دوزاقنىڭ قىرىدا تۇرغان ۋاقتتا دادىسى ئۇنى ئىتتىرىشكە ئۇرۇندى. دەل ئۇ ئەسنادا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۇنىڭ بېلىدىن تۇتىۋېلىپ ئۇنىڭ دوزاققا چۈشۈپ كېتىشىدىن قۇتقۇزۇپ قالغانلىقىنى كۆردى. چۆچۈپ ئويغاندى ۋە «قەسەم ئىچەيكى، بۇ چۈش ھەقىقى بىر چۈشتۇر» دىدى. تالاغا چىقىشى بىلەن ھەزرەتى ئابۇبەكرىگە ئۇچراپ قالدى ۋە چۈشىنى سۆزلەپ بەردى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى ئۇنىڭغا: «چۈشۈڭ ھەقىقەتتۇر، سەن ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشىڭ، ئۇنىڭ دىنىغا كىرىپ ئۇنىڭ بىلەن باراۋەر بولىشىڭ كېرەك. ئۇمۇ سېنى چۈشىڭدە كۆرگىنىڭدەك دوزاقتىن قوتقۇزىدۇ، داداڭ بولسا دوزاقتا قالىدۇ!» دىدى. ئۇ كۆرگەن چۈشىنىڭ تەسىرى ئاستىدا قالغان ئىدى. ۋاقىتنى ئۆزارتماستىن «ئەجياد» دىگەن يەردىكى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۇزۇرىغا كەلدى ۋە: يا مۇھەممەت! سەن ئىنسانلارنى نىمىگە دەۋەت قىلىۋاتىسەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: مەن ئىنسانلارنى، ئايالى ۋە ئوخشىشى بولمىغان، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ پەيغەمبەرى ۋە قۇلى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىشكە، كۆرەلمەيدىغان، ھېچ پايدا ۋە زىيان كەلتۈرەلمىگەن، ئۆزىگە چوقۇنغان ۋە چوقۇنمىغانلارنىمۇ بىلمىگەن، بۇ تاش پارچىلىرىغا چوقۇنۇشتىن ۋاز كېچىشكە دەۋەت قىلىۋاتىمەن. دەپ بۇيرىدى. شۇنىڭ بىلەن، خالىت بىن سائىت دەرھال: مەنمۇ شاھادەت كەلتۈرىمەنكى، ئاللاھ تائالاھتىن باشقا چوقۇنىدىغان بىر ئىلاھىم يوقتۇر، يەنە شاھادەت كەلتۈرىمەنكى، سەن ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبەرى، دەپ مۇسۇلمان بولدى. ئۇنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى تولىمۇ خوشال قىلدى. ئارقىدىن ئۇنىڭ خانىمى ئۈمەييەمۇ مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندى.

ھەزرەتى خالىت بىن سائىت، قېرىنداشلىرىنىڭمۇ مۇسۇلمان بولىشى ئۈچۈن تىرىشتى. ئۇلاردىن ئۆمەر بىن سائىتمۇ مۇسۇلمان بولدى. ئەشەددى ئىسلام دۈشمنى بولغان دادىسى ئەبۇ ئۇخەيخا، خالىت بىلەن ئۆمەرنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ مەككىنىڭ تەنھا بىر ماكانىدا ناماز قىلغانلىقىنى ئاڭلىشى بىلەن، باللىرىدىن مۇسۇلمان بولمىغانلىرنى ئەۋەتىپ، ئۇلارنى چاقىرتىپ كېلىپ ئۇلارنى يېڭى دىنىدىن چىقىشنى تەلەپ قىلدى ۋە ئۇلارنى ئۇرۇپ ئازاپ بېرىشكە باشلىدى. خالىت بىن سائىتقا: سەن، مۇھەممەتكىمۇ قوشۇلدۇڭ؟ ھالبۇكى سەن، ئۇنىڭ قەۋمىمىزگە قارشى ھاقارەتتە بولغانلىقىنى، كەلتۈرگەن نەرسىلىرى بىلەن بۇتلىرىمىزغا، ئاتا-بۇۋىلىرىمىزغا ھاقارەت قىلغانلىقىنى كۆرۈپ تۇرۇپسەن! دىدى. خالىت بىن سائىت بولسا: ئاللاھقا قەسەم ئىچىمەنكى، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام توغرا سۆزلەۋاتىدۇ، ئۇنىڭغا قوشۇلدۇم، ئۆلسەم رازىكى بۇ دىنىدىن يانمايمەن! دېيىشى بىلەن، دادىسىنىڭ غەزىپى

تېخىمۇ ئاشتى. قولىدىكى كالتەك سۇنۇپ كەتكۈچە ئۇرغاندىن كېيىن: ئەي بەڭۋاش ئوغلۇم! خالىغان يەرگە بارغىن، قەسەم ئىچەيكى، ئەمدى سېنىڭ بېشىڭنى سىلىمايمەن! دېدى. خالىت دادىسىغا: سەن مېنىڭ نەپىقەمنى ئۈزگەن بىلەن ئاللاھ تائالاھ رىسقىمنى ئۈزۈپ قويمايدۇ، دېدى. دادىسى باشقا ئوغۇللىرىغا قاراپ: ئەگەر قايسىڭلار ئۇنىڭ بىلەن گەپ قىلساڭلار، ئۇنىڭغا قىلمىغان ئىشىمنى سىلەرگە قىلىمەن، دەپ تەھدىت قىلدى. ھەزرىتى خالىتنى ئۆيىنىڭ ئامبىرىغا سولاپ قويىدى. ئۈنى ئۈچ كۈن مەككىنىڭ پىشغىرىم ئىسسىقىدا ئاچ ۋە سۇسىز قويدى.

ھەزرىتى خالىت بىر ئامال تېپىپ دادىسىنىڭ قولىدىن قۇرتۇلدى. دادىسى ئېغىر بىر كېسەلگە گىرىپتار بولدى. ئەبۇ ئۇخايخا، ئورۇن تۇتۇپ يېتىپ قالسىمۇ، ئىسلامىيەتكە بولغان ئۆچمەنلىكىدىن: «ئەگەر ساقىيىپلا قالسام، مەككىدە ياشايدىغان ھەر كىشىنى بۇتلىرىمىزغا چوقۇندۇرىمەن، ھېچكىم ئۇلاردىن باشقا بىرسىگە ئىبادەت قىلالمايدۇ؟...» دەيتتى. ھەزرىتى خالىت، دادىسىنىڭ ھەق دىنغا بولغان ئۆچمەنلىكىنىڭ ئاياغلاشىشى ۋە مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىغا بىر يامانلىق كەلمەسلىكى ئۈچۈن قوللىرىنى كۆتۈرۈپ، «ئەي ئالەملەرنى ياراتقان ئۇلۇغ رەببىم! دادىمنىڭ بۇ كېسەللىكتىن ساقايتما!» دەپ دۇئا قىلدى. جانابى ئاللاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى. ئۇزۇن ئۆتمەي دادىسى كېسەللىك سەۋەبىدىن ئۆلدى.

## مۇساب بىن ئۇمەيرنىڭ مۇسۇلمان بولىشى

مۇساب، قۇرەيشنىڭ ساپ ۋە باي بىر ئائىلىنىڭ ئوغلى ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك سۆزلىرىنى ئاڭلىشى بىلەن، قەلبىدە ئوتلۇق مۇھەببەت ھاسىل بولغان ئىدى. ئۇ مۇھەببىتىگە يېتىش ئارزۇسى ئوت بولۇپ تۇتاشقان ئىدى. ئاخىرى دارۇل ئەرقامغا باردى ۋە مۇسۇلمان بولدى. بۇنى ئاڭلىغان ئاتا-ئانىسى ئۇنىڭغىمۇ ئىشكەنجە قىلىشقا باشلىدى. دىنىدىن ۋاز كەچۈرۈش ئۈچۈن ئۇنى ئۆيىنىڭ ئامبىرىغا سولاپ، كۈنلەرچە ئاچ ۋە سۇسىز قويدى. ئەرەبىستاننىڭ ئوتتەك ئاپتىپىدا ئويلاشقىمۇ پېتىنالمىغۇدەك دەرىجىدە قىينىدى. ئەمما، مۇساب بىن ئۇمەير ھەزرەتلىرى بۇنچە قىين-قىستاقلار ئالدىدا تىز پۈكمىدى ۋە سەبىر تاقەت قىلىپ ئىسلامىيەتتىن قايتمىدى. ھەزرىتى مۇساب، مۇسۇلمان بولۇشتىن بۇرۇن ئائىلىسىنىڭ بايلىقى سايىسىدە راھەت-پاراغەت ئىچىدە چوڭ بولغان ئىدى. ھەممەيلەن ئۇنىڭغا ھەۋەس قىلىشاتتى. مۇسۇلمان بولىشى بىلەن ئائىلىسى ئۇنىڭدىن ھەر نەرسىنى يۇلۇپ ئېلىپ، قىين-قىستاققا دۇچار قىلدى. دىن ئۈچۈن ھەر تۈرلۈك قىينچىلىققا باش ئەگمىگەن ھەزرىتى مۇساب، بىر كۈنى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلدى. ئۇنىڭ بۇ كېلىشىنى ھەزرىتى ئالى: «رەسۇلۇللاھ بىلەن ئولتۇرغان ئىدۇق، بۇ چاغدا مۇساب بىن ئۇمەير يېتىپ كەلدى. ئۈستىدە ياماق كىيىملەر بولۇپ ئادەمنىڭ ئىچىنى ئاغرىتاتتى. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭ بۇ ھالىنى كۆرىشى بىلەن، مۇبارەك كۆزلىرى ياشقا تولدى. مۇسابنىڭ بۇ قەدەر ئىشكەنجە ۋە كەمبەغەل ھالەتكە چۈشۈپ قېلىشىدىن قەتئىنەزەر، دىنىدىن قايتماسلىقىغا، پەيغەمبەرىمىز: ‹قەلبىنى ئاللاھ تائالاھ نۇرلاندۇرغان شۇ ئىنسانغا قاراڭلار، ئاتا-ئانىسىنىڭ ئۇنى ئەڭ گۈزەل نازۇ-نىممەتلەر بىلەن كۈتكىنىنى كۆردۈم. ئاللاھ تائالاھ ۋە رەسۇلۇنىڭ مۇھەببىتى ئۇنى بۇ ھالغا كەلتۈردى›دېدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

## خەبەشىستانغا ھىجرەت

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ پەيغەمبەر بولغانلىقىنىڭ 5-يىلى، مۇشرىكلەرنىڭ ئىشكەنجىلىرىگە قارىماي مۇسۇلمانلارنىڭ سانى ئېشىپ بىرىۋاتاتتى. بۇنىڭغا يارىشا مۇشرىكلەرمۇ ئىشكەنجىلىرىنى ئاشۇرۇپ، قولىدىن كەلگەننى قىلىۋاتاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابىنىڭ چىدىغۇسىز قىين-قىستاقلارغا ئۇچىرىشىغا چىدىمايتتى. ئۇلارنى يۇت-قوللىرىدىن باغلاپ، تۆگىلەرگە تاتقۇزۇپ، بەدەنلىرىنى پارام-پارچە قىلىۋېتەتتى. بۇ ئىشكەنجىلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى بەكمۇ پەرىشان قىلاتتى. قىين-قىستاقلار كۈندىن-كۈنگە ئېغىرلىشىۋاتاتتى. ئۇنىڭ مەرھەمەت بىلەن تولغان قەلبى، بۇ ئىشلارغا بەرداشلىق بىرەلمەيتتى. بىر كۈنى ئاسخابى كېرەمنى توپلىدى ۋە: ئەي ئاسخابىم! ئەمدى يەر يۈزىگە تارقىلىڭلار، يات-يېقىندا ئاللاھ تائالاھ سىزنى بىر يەرگە قايتا توپلايدۇ، دېدى.

ئاسخابى: يا رەسۇلۇللاھ! قەيەرگە كېتەرمىز؟! دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مۇبارەك بارمىقى بىلەن ئىشارەت قىلىپ، خەبەشىستان ئۆلكىسىنى كۆرسەتتى ۋە: خەبەشىستانغا بېرىڭلار!57 چۈنكى ئۇ يەردە يېقىنلىرىغا زۇلۇم قىلمايدىغان بىر ھۆكۈمدار بار. ئۇ يەر ئادالەت مەملىكىتى. ئاللاھ تائالاھ، سىلەرنى قىينچىلىقلاردىن قۇتۇلدۇرىدىغان بىر چىقىش يولى ئاچقۇچە شۇ يەردە تۇرۇپ تۇرۇڭلار، دىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، بۇنداق قىلىش ئارقىلىق ئاسخابىنى ئىشكەنجىدىن قۇتۇلدۇرۇپ، مەككە مۇشرىكلەرگە قارشى كۈرەشنى يالغۇز داۋام قىلىشقا قارار بەردى. تۇغۇلغان ۋاقتىدا، «ئۈممىتىم! ئۈممىتىم!» دىگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ھېلىھەممۇ ئاسخابىنىڭ قۇرتۇلۇشى ئۈچۈن ئۆزىنى پىدا قىلىۋاتاتتى. ئۇنىڭ كۈرەشلىرى بىلەن بىرلىكتە، ئاسخابىمۇ ۋەتەنلىرىدىن ئايرىلىشقا مەجبۇردى!... بۇنىڭدىن ئۆتە پەيغەمبەردىن ئايرىلغانلىقى ئۈچۈن كۆڭلى بەكرەك يېرىم ئىدى.

بۇ تۇنجى ھىجرەتكە: ھەزرەتى ئوسمان ۋە خانىمى رۇقىيە بىنتى رەسۇلۇللاھ، ئەبۇ ھۇزەيفە بىلەن خانىمى سەھلە بىنتى سۈھەيل، زۈبەير بىن ئاۋۋام، مۇساب بىن ئۇمەير، ئابدۇراخمان بىن ئاۋف، ئەبۇ سەلەمە بىن ئابدۇلئەسەد بىلەن خانىمى، ئۈممۈ سەلەمە، خاتىب بىن ئەمر، ئامىر بىن رەبىئا ۋە خانىمى لەيلا بىنتى ئەبى خاسمە، ئوسمان بىن مازۇن، ئەبۇ سەبرە بىن ئەبى رۈھىم بىلەن خانىمى ئۈممۈ گۈلسۈم بىنتى سۈھەيل، سۈھەيل بىن بەيدا، ئابدۇللاھ بىن مەسۇد (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) بۇ ھىجرەتكە قېتىلدى.58

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەزرەتى ئوسمان ئۈچۈن، «شۈپھەسىزكى، ئوسمان، لۇت قەۋمىدىن كېيىنكى، خانىمى بىلەن ھىجرەت قىلغان تۇنجى كىشىدۇر» دەپ بۇيرىدى. ئاسخابى كېمىنىڭ بىر قىسمى ئات-ئۇلاقلىرى بىلەن، بىر قىسمى پىيادە مەككىدىن يوشۇرۇن ئايرىلدى. سودىگەرلەرگە ھەققىنى بىرىپ، كېمە بىلەن قىزىل دىڭىزدىن ئۆتۈپ خەبەشىستان ساھىلىغا يېتىپ باردى. مۇشرىكلەر بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ پېيىغا چۈشتى. ئاخىرى مەقسەتلىرىگە يېتەلمەي مەيۈس ھالدا قايتىپ كېلىشتى. خەبەش ھۆكۈمدارى نەجاشى، مۇسۇلمانلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىپ ئۇلارنى دۆلىتىگە يەرلەشتۈردى. ئاسخابى كېيىن خەبەشىستان ھەققىدە، «بىز بۇ يەردە ياخشى بىر خوشنىدارچىلىق ۋە ھىمايىگە ئېرىشتۇق. دىنىمىزغا دەخلى-تەرۇز قىلمىدى. بىزنى ياخشى كۈتتۇالدى. بىزنى بىئارام قىلىدىغان بىر ئېغىز سۆزمۇ ئىشتمىدۇق. ھۇزۇر ئىچىدە ئاللاھ تائالاھقا ئىبادەت قىلىۋاتىمىز» دەپ خەۋەر بەردى.59

## ھەزرەتى ھامزانىڭ مۇسۇلمان بولىشى

ئىسلامىيەتنىڭ ئاۋازى ھەر كۈنى قۇلاقتىن-قۇلاققا تارقىلىپ ھەر تەرەپكە يېيىلىۋاتاتتى. بۇ ئەھۋال قۇرەيىش مۇشرىكلىرىنىڭ ئارامىنى بۇزۇشقا باشلىدى. ئۇلار پۈتۈن كۈچىنى ئىشقا سېلىپمۇ ئىسلامىيەتنىڭ تارقىلىشىنىڭ ئالدىنى ئالالمىغان ئىدى. «دەلائىلئۈن نۈبۈۋە» ۋە «مەئارىجئۈن نۈبۈۋە»-مۇ شۇنداق بىلدۈرۈپ: مۇشرىكلەردىن، ۋەلىد ئىسمىدا بىرسىنىڭ بىر بۇتى بار بولۇپ، سافا تۆپىلىكىدە توپلۇشۇپ ئۇ بۇتقا ئىبادەت قىلىشاتتى. بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ قېشىغا باردى ۋە مۇشرىكلەرنى ئىمانغا دەۋەت قىلدى. كاپىر بىر جىن ئۇ بۇتنىڭ ئىچىگە كىردى ۋە پەيغەمبەرىمىزگە ئۇيغۇن بولمىغان سۆزلەر بىلەن ھاقارەت قىلدى. ئالەملەرنىڭ پەخرى ساللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ كۆڭلى بۇزۇلدى. باشقا بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز كۆرۈپ باقمىغان بىر كىشى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سالام بىرىپ، «يا رەسۇلۇللاھ! كاپىر بىر جىن سىزگە مۇناسىپ بولمىغان سۆزلەرنى قىلدى. مەن ئۇنى ئۆلتۈردۈم. ئەتە يەنە سافا تۆپىلىكىگە مۇبارەك قەدىمىڭىز يېتەرمۇ؟ سىز ئۇلارنى يەنە ئىسلامغا دەۋەت قىلىڭ، مەن ئۇ بۇتنىڭ ئىچىگە كىرىپ سىزگە مەدىھە ئوقۇيمەن» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئابدۇللاھ ئىسمىدىكى بۇ جىننىڭ تەكلىپىنى قوبۇل قىلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ئەتىسى يەنە ئۇلارنى دىنغا دەۋەت قىلدى. ئەبۇ جەھىلمۇ ئۇ يەردە ئىدى. مۇسۇلمان جىن مۇشرىكلەرنىڭ قولىدىكى بۇتنىڭ ئىچىگە كىرىپ، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنى ۋە ئىسلامىيەتنى كۈيلىگەن شېئىرلارنى ئوقۇشقا باشلىدى. مۇشرىكلەر بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىشى بىلەن قولىدىكى بۇتنى چېقىپ تاشلىدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھۇجۇم قىلدى. ئۇنىڭ مۇبارەك چاشلىرى چۇگۈلۈپ، مۇبارەك يۈزى قانغا بويالدى. ئۇلارنىڭ بۇ ئەزىيەتلىرىگە سەبرى قىلىپ، «ئەي قۇرەيىشلىكلەر! مېنى ئۆرۈۋاتىسىلەر،

---

57ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:194؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،321؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،203~204؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، III،94.

58ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:205~210؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،204.

59ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:194~204؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،321~332؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،204.

بىلگۈلىركى مەن سىلەرنىڭ پەيغەمبەرىڭلار» دېدى. ئۇلاردىن ئايرىلىپ ئۆيىگە كەلدى. بىر خىزمەتچى قىز بۇ ۋەقەگە باشتىن-ئاياق شاھىت بولغان ئىدى.

بۇ چاغدا ھەزرىتى ھامزا، تاغدا ئوۋ ئوۋلاۋاتاتتى. بىر جەرەنگە ئوق ئاتاي دەپ تۇرۇشىغا، جەرەننىڭ تىلى چىقىپ، «يا ھامزا! ماڭا ئوق ئاتقاننىڭ ئورنىغا، قېرىندىشىڭنىڭ ئوغلىنى ئۆلتۈرۈشنى ئارزۇ قىلغانلارغا ئاتساڭ تېخىمۇ ياخشى بولاتتى» دېدى. ھامزا ھەيرانلىق ئىچىدە ئۆيىگە قاراپ ئۇچتى. نورمالدا ئوۋدىن قايتقاندا باشتا كەبىگە كېلىپ تاۋاپ قىلىپ ئاندىن ئۆيىگە باراتتى. ئۇ كۈنى تاۋاپ قىلىدىغان يەرگە خىزمەتچى قىزمۇ كەلگەن ئىدى. خىزمەتچى قىز ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا قىلغانلىرىنى سۆزلەپ بەردى. ھەزرىتى ھامزا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھاقارەت قىلغانلىقىنى ئاڭلىشى بىلەن، قېرىنداشلىق ھىسسىياتى پارتىلاپ، قورالىنى ئېلىپ مۇشرىكلەرنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە «قېرىندىشمىنىڭ ئوغلىغا ھاقارەت قىلغان، كۆڭلىنى رەنجىتكەن سەنمۇ؟ بىلگىنكى مېنىڭ دىنىم ئۇنىڭ دىنىدۇر. كۈچۈڭ يەتسە كەل ماڭىمۇ ئۇنىڭغا قىلغانلارنى قىل» دېگىنىچە، بويىندىكى ئوقيانىڭ سېپى بىلەن ئۇنىڭ بېشىنى يېرىۋەتتى. ئۇ يەردىكى كاپىرلار ھامزاغا ھۇجۇم قىلايلى دەپ تۇرىشىغا، ئەبۇ جەھىل: «چېقىلماڭلار! ھامزا ھەقلىق، جىيەنىگە يامان سۆزلەرنى قىلدىم» دېدى. ھەزرىتى ھامزا ئۇ يەردىن ئايرىلغاندىن كېيىن، ئەبۇ جەھىل ئەتراپىدىكىلەرگە، «ھەرگىز ئۇنىڭغا ئارلاشماڭلار! بىزگە بولغان ئاچچىقىدىن مۇسۇلمان بولىۋالسا، مۇھەممەت تېخىمۇ كۈچلىنىدۇ» دېدى. ھەزرىتى ھامزانىڭ مۇسۇلمان بولماسلىقى ئۈچۈن بېشىنىڭ يېرىلىشىغا رازى بولغان ئىدى. ھەزرىتى ھامزادىن كېلىدىغان خەۋپ-خەتەرنى ۋە ئۇنىڭ قىممىتىنى ياخشى بىلەتتى.

ھەزرىتى ھامزا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ: يا مۇھەممەت! ئەبۇ جەھىلدىن ئىنتىقامىڭنى ئالدىم. ئۇنى قانغا بويىدىم. كۆڭلىڭنى يېرىم قىلما، سۆيۈنگىن! دېدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز: مەن بۇنداق ئىشلارغا سۆيۈنمەيمەن، دېدى. ھەزرىتى ھامزا: سېنى سۆيۈندۈرمەك، مەيۈسلۈكتىن قۇتۇلدۇرماق ئۈچۈن، نىمە خالىساڭ شۇنى قىلىمەن! دېيىشى بىلەن، پەيغەمبەر: مەن پەقەت سېنىڭ ئىمان ئېيتىشىڭ ۋە قىممەتلىك بەدىنىڭنىڭ دوزاق ئوتىدىن قۇرتۇلۇشى ئۈچۈن سۆيۈنىمەن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ دەرھال مۇسۇلمان بولدى. ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئايەت كەرىم نازىل بولدى. ھەزرىتى ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباسنىڭ قارىشىچە، «قۇرئان-كەرىمنىڭ ئەنئام سۈرىسىنىڭ 122-ئايەت كەرىمىسىدە: تىرىلدۈرگەن ۋە نۇرۇغا يەتكۈزگەن زات ھەزرىتى ھامزا، يەنە شۇ ئايەتتە قاراڭغۇلۇقتا بەنىت قىلىنغان كىشى بولسا، ئەبۇ جەھىلدۇر».

ھەزرىتى ھامزا مۇشرىكلەرنىڭ قېشىغا بېرىپ، ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىنى ۋە ئاللاھنىڭ ئەلچىسى مۇھەممەت ئۈچۈن ھەر نەرسىدىن باش تارتمايدىغانلىقىنى ۋە ئۇنى قوغدايدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ، «قەلبىم ئىسلامىيەت ۋە ھەققانىيەتكە مەنسۇپ بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھ تائالاھقا شۈكۈرلەرىم بولسۇن. بۇ دىن، قۇللىرىنىڭ ھەر قىلغان ئىشىنى بىلگەن، ھەر كىمگە لۇتۇپ ۋە مەرھەمەتتە بولغان، ھەر نەرسىدىن قۇدرەتلىك بولغان، ئالەملەرنىڭ رەببى بولغان ئاللاھ تائالاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەندۇر، قۇرئان-كەرىم ئوقۇلغان ھامان ئەقىل ئىگىلىرىنىڭ كۆزلىرىدىن ياشلار ئاقار، قۇرئان-كەرىم ئوچۇق، چۈشىنىشلىك ئايەتلەر بىلەن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا نازىل بولغاندۇر. مۇھەممەت مۇستاپا ئىچىمىزدە، سۆزى ئۆتىدىغان، ھۆرمەتكە سازاۋەر، مۇبارەك بىر ئىنساندۇر. ئەي مۇشرىكلەر! ھۇشىڭلارنى يوقۇتۇپ، كۆزۈڭلار قارغۇ بۇلۇپ قالسىمۇ، ئۇنىڭ ھەققىدە قاتتىق، .ئېغىر ۋە قالايمىقان سۆزلەرنى سۆزلىمەڭلار! ئەگەر مۇشۇنداق بىر چۈشۈنچىدە بولساڭلار، بىز مۇسۇلمانلارنىڭ جەسسىتىنى دەسسەپ ئۆتمەستىن ھىچكىم ئۇنىڭغا چېقىلالمايدۇ» دەپ بىر قەسىدە ئوقىدى. ھەزرىتى ھامزانىڭ مۇسۇلمان بولىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بەكمۇ سۆيۈندى. مۇسۇلمانلار ئۇنىڭ قېتىلىشى بىلەن تېخىمۇ قۇۋۋەتلەندى. ھەزرىتى ھامزانىڭ مۇسۇلمان بولىشى بىلەن ۋەزىيەت ئۆزگەردى. چۈنكى مەككىلىكلەر، ھەزرىتى ھامزانىڭ: جەڭگىۋار، باتۇر، مەرت، پەھلىۋان ۋە ئۇلۇغ بىر قەھرىمان ئىكەنلىكىنى بىلەتتى. بۇنىڭ ئۈچۈن قۇرەيش مۇشرىكلىرى ئەمدى مۇسۇلمانلارغا سەۋەپسىز چېقىلالمايتتى. ناچار مۇئامىلە قىلىشقىمۇ جۈرئەت قىلالمايتتى، چۈنكى ھەزرىتى ھامزانىڭ قىلىچىدىن قورقۇشاتتى.[60]

## ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ مۇسۇلمان بولىشى

ئىسلام دىنى كۆڭۈللەرنىڭ ئۆتىشىگە ئەگىشىپ يېيىلىپ، قۇرئان-كەرىمنىڭ نۇرى، ئىنسانلارنىڭ روھىنى يورۇتىۋاتاتتى. گۇناھكار ئىنسانلار ئاللاھ تائالاھنىڭ رەھمى بىلەن ئىمان ئېيتىپ، ھىدايەت يولىغا قەدەم قويغان ئىدى. ئاسخابى كېرەم ئىسمى بىلەن

---

[60] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:151~153؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،292~291،I؛

شەرەپلەنگەن بۇ كىشىلەر، قول-قولىنى تۇتۇشۇپ، كۆكۈللىرىنى بىر-بىرىگە باغلاپ، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىدا پەرۋانىدەك ئايلىناتتى. ئۇنىڭ ئادەتتىكى كىچىك بىر ئارزۇ ياكى ئىشارىتىنىمۇ چوڭ بىر بۇيرۇق دەپ بىلىپ ئۇنى ئورۇنداش ئۈچۈن ياشايتتى. ھەتتا بۇ يولدا جانلىرى پىدا ئىدى. مۇشرىكلەرنىڭ ئەندىشىلىرى ۋە تالاش-تارتىشلىرى پەلەككە يەتكەن ئىدى. باشقىلارنىڭ ھەۋەس ئوبىكتى بولغان ھەزرىتى ھامزامۇ مۇسۇلمان بولۇپ، رەسۇلنىڭ سەپلىرىدىن ئورۇن ئالغان ئىدى. ئۇلار ئويلاپمۇ باقمىغان بۇ ھادىسە، ئۇلارنى تامامەن غەزەپلەندۈرگەن ئىدى. بۇ سەۋەپتىن خاتتاپ ئوغلى ئۆمەر (تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئىدى) ، بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرگەن جايىدا ئۆلتۈرۈش نىيىتىدە ئۆيىدىن چىقتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى مەسچىت ھەرەمدە ناماز قىلىۋاتقا يەرىدە كۆردى. نامىزىنىڭ تۈگىشىنى ساقلاپ ئولتۇردى. پەيغەمبىرىمىز، ئەل خاككا سۈرىسىنى ئوقۇۋاتقان بولۇپ، «ئۇ، مەيدانغا كېلىشى مۇتلەق بولغان قىيامەت!... ئۇ مەيدانغا كېلىشى مۇتلەق بولغان قىيامەت زادى قانداق بىر نەرسىدۇر؟ ئۇ ۋۇجۇتقا كېلىشى مۇتلەق بولغان قىيامەتنى ساڭا كىم بىلدۈردى؟ سەمۇد ۋە ئاد (قەۋىملىرى) دەھشەتتىن يۈرەكلەرنى تىترىتىدىغان ئۇ قىيامەتنى يالغانغا چىقاردىلار، سەمۇد قەۋىمى ئازغۇنلۇقلىرى (جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر ۋارقىرىشى بىلەن) تۈپەيلى ھالاك بولدى. ئاد قەۋىمىگە كەلسەك، ئۇلارنىمۇ ھەممە نەرسىنى سۈپۈرۈپ يۆگەپ ئېلىپ ماڭغان كۈچلۈك بىر بوران-چاپقۇن بىلەن ھالاك قىلدى. ئاللاھ تائالاھ ئۇ كۈچلۈك بوراننى ئۇلارنىڭ ئۈستىدىن 7 كىچە، 8 كۈندۈز داۋام قىلدۇردى. (شۇنداق بىر ھالغا كەلگەن ئىدىكى، كەشكى سەن ئۇ يەردە بولغان بولساڭ) ئۇلارنىڭ يېلتىزلىرىدىن ئاجراپ، پور بولۇپ كەتكەن خورما دەرەخلىرىدەك قۇرۇپ كەتكىنىنى كۆرگەن بولاتتىڭ، ھازىر ئۇلاردىن قېلىپ قالغان بىر قالدۇق كۆردۈڭمۇ؟

فىرئەۋنىمۇ، ئۇنىڭدىن بۇرۇنقىلارمۇ، دۈم كۆمتۈرۈۋېتىلگەن لۇت قەۋمىمۇ، ھەر قېتىمقىسىدەك ئۇ گۇناھنى (شېرىك ۋە ئېسيان) ئۆتكۈزۈشتى... شۇنىڭ بىلەن رەبلىرىنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە، (لۇت ئەلەيھىسسالام ۋە باشقىلىرىغا) ئېسيان قىلىشتى. شۇنىڭ بىلەن باشقا ئۈممەتلەرگە كەلگەن ئازاپتىنمۇ ئېغىر بولغان ئازاپ ئۇلارغا مۇپتىلا بولدى... ھەقىقەتەن، (نوھ تۇپانىدا) ھەر تەرەپنى سۇ باسقان ۋاقىتتا، بىز سىلەرگە ئىبرەت بولسۇن ۋە ئۇنى ئېسىدە چىڭ ساقلىسۇن دەپ، سىلەرنى (سىلەرنىڭ بارلىققلارغا سەۋەپ بولغان ئاتا-بۇۋىلىرىڭلارنى) كېمىلەر بىلەن توشۇدۇق. سۇر بىر قېتىم چېلىنىشى بىلەن، يەر-يۈزى ۋە تاغلار پارام-پارچە قىلىنىدۇ. ئۇ كۈنى، قىيامەت قوپىدۇ، كۆك يۈزى كۈچ-قۇدرىتىدىن ئايرىلىپ يېرىلىدۇ، پەرىشتىلەر بولسا، ئاسماننىڭ ئەتراپىغا ئولىشىدۇ (رەببىنىڭ بۇيرۇقىنى ساقلاپ تۇرىدۇ). ئۇ كۈنى رەببىڭنىڭ ئەرىشىنى سەككىز پەرىشتە (ئاسماننىڭ ئەتراپىغا ئولۇشۇپ تۇرغان) توشۇيدۇ. ئۇ كۈنى (ھېساپ بېرىش ئۈچۈن) ئاللاھ تائالاھقا تاپشۇرۇلۇسىلەر. شۇنداق بىر كۈنكى، (دۇنيادا سىر تۇتۇپ ساقلىغان) سىلەرگە ئائىت ھېچقانداق بىر ئىشنى يوشۇرۇپ (ئاللاھ تائالاھتىن) قالالمايسىلەر! ئۇ شۇنداق بىر ۋاقىتكى، كىتابى ئوڭ مۈرىسىدىن بېرىلگەن ئۇ كىشى (خوشاللىق ئىچىدە) شۇنداق دەيدۇ: ‹ئېلىڭلار، كىتابىمنى ئوقۇڭلار! چۈنكى مەن ھېسابىمنىڭ سورىلىدىغانلىقىنى بىلەتتىم›. دىمەك ئۇ، رازى بولغىدەك بىر ھايات ئىچىدە، يەنى جەننەتتە ياشايدۇ... (مىۋىلىرى) قولىنى سۇنسىلا يېتىدۇ. ئۇلارغا: ‹دۇنيادا ياشىغان ۋاقتىڭلاردىكى ياخشى ئەمەللىرىڭلار ئۈچۈن ، يەڭلار، ئىچڭلار، سىڭسۇن سىلەرگە!› دەپ خىتاپ قىلىنىدۇ. ھېسابى سول مۈرىسىدىن بېرىلگەنلەرگە بولسا، ‹ئاھ! كەشكى مېنىڭ ھېسابىم سورالمىغان بولسا... ھېسابىمنىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى بىلمەيلا قالسام، ئاھ! كەشكى ئۆلۈم بىلەن ھەممە نەرسە ئاياقلاشقان بولسا، قايتا تىرىلمىگەن بولسام، مال-دۇنيارىم ماڭا بىر پايدا ئېلىپ كەلمىدى، بارلىق سەلتەنىتىم يوق بولدى!...› دەيدۇ. ئاللاھ تائالاھ، دوزاقتا ۋەزىپىلەندۈرۈلگەن پەرىشتىلەرگە: ‹ئۇلارنىڭ قوللىرىنى بويۇنلىرىغا باغلاڭلار!... ئاخىرىدا ئۇلارنى لاۋۇلداپ تۇرغان ئاتەشكە ئېتىڭلار! ئۇنىڭدىن كېيىن، ئۇلارنى يەتمىش ئارشىن (بىر ئارشىن 68 سانتىمىتىر) ئۇزۇنلىقىدىكى زەنجىر بىلەن باغلاپ قايتا ئوتقا ئېتىڭلار!... چۈنكى ئۇ ئۇلۇغ ئاللاھقا ئىشەنمەيتتى. چۈنكى ئۇ يۇقسۇللارغا تاماق بېرىشنى خالىمايتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۈگۈن ئۇنىڭغا ئىچى ئاغرىيدىغان ۋە ئۇنىڭغا يېقىن بىر دوست يوقتۇر. دوزاقلىق بولغانلارنىڭ قان-يىرىڭدىن باشقا بىر يەيدىغان نەرسىسى يوقتۇر. بۇلارنى، بىلىپ تۇرۇپ خاتالىق ئۆتكۈزگەن كاپىرلاردىن باشقىسى يىمەيدۇ›... » دەپ خىتاپ قىلىدۇ.

ھەزرىتى ئۆمەر، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئوقۇغانلىرىنى ھەيرانلىق ئىچىدە ئاڭلايتتى. ھاياتىدا بۇنداق گۈزەل سۆزلەرنى ھېچ تۇيمىغان ئىدى. بۇ ۋەقەلەر ھەققىدە، تىڭشىغان بۇ سۆزلەرنىڭ مېتۇتىغا، توغرا ۋە راۋانلىقىغا، رەتلىك ۋە قايىدىلىك ئىكەنلىكىگە قاراپ ھەيران بولۇپ، ئۆز-ئۆزىگە: «قەسەم ئىچىمەنكى ئۇ قۇرەيشىلەرنىڭ دىگىنىدەك بىر شائىر بولىشى كېرەك!» دىدى. بۇ چاغدا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئايەت كەرىمىلەرنى ئوقۇشنى داۋام قىلىپ، «كۆرگەنلىرىڭلار ۋە كۆرەلمىگەنلىرىڭلارغا قەسەم قىلايكى، ھېچ شۈبھەسىزكى، ئۇ قۇرئان-كەرىم، ئاللاھ تائالاھنىڭ نەزىرىدە تولىمۇ شەرەپلىك بولغان، رەسۇلۇنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئېلىپ كېلىنگەن بىر كالامىدۇر. ئۇ بىر شائىرنىڭ سۆزى ئەمەس، سىلەر ھەقىقەتەن گۇمانخور ئىنسانلاردىن ئىكەنسىلەر!...» دىدى.

ھەزرىتى ئۆمەر ئۆز-ئۆزىگە: « ئۇ بىر كاھىن بولىشى كېرەك، چۈنكى ئىچىمدە ئۇيلىغانلىرىمنى بىلىۋالدى!...»دىدى. رەسۇلۇللاھ سۆزلىرىنى، «ئۇ بىر كاھىننىڭ سۆزىمۇ ئەمەس، سىلەر ھەقىقەتەن كام ئەقىل ئىنسانلاردىن ئىكەنسىلەر!... ئۇ قۇرئان-كەرىم، ئالەملەرنىڭ رەببى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا جەبرائىل ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن ۋاستىلىق چۈشۈرۈلگەن. ئەگەر، ئۇ بىز سۆزلىمىگەن سۆزلەرنى ئويدۇرۇپ سۆزلەيدىغان بولسا، ئۇنىڭ كۈچ-قۇۋىتىدىن ئايرىپ، ئۇنىڭ ياشىشىغا ئىمكان بەرمىگەن بولاتتۇق! ئۇ ۋاقىت، سىلەردىن ھىچكىم ئۇنىڭغا ياردەم قىلالمىغان بولاتتى! شۈبھىسىزكى قۇرئان-كەرىم، تەقۋا ئىگىلىرى ئۈچۈن ئوچۇق بىر نەسىھەتتۇر. ئىچىڭلاردا ئۇنى يالغانغا چىقارغانلارنىڭ بارلىقىنى ئەلۋەتتە بىلىپ تۇرۇپتىمىز. شۇ ئايانكى، ئۇ (قۇرئان-كەرىم، ئاخىرەتتە ئۇنى تەستىقلىغانلارنىڭ مۇكاپاتىنى بەرگەن) كاپىرلارغا قارشى (قېچىپ قۇتۇلالمىغان) بىر ھەسرەتتۇر. مۇھەققەق، قۇرئان-كەرىم، سىلەرگە ئەڭ يېقىندۇر. (ئۇنىڭغا مەھكەم ئېسىلىپ، ئەمىر-پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلغانلارنى بولسا، ئۆز مەرتىۋىسى بىلەن شەرەپلەندۈرىدۇ) ئۇ ھالدا، ئۇلۇغ رەببىڭنىڭ ئىسمىنى ياد ئېتىپ ئۇلۇغلا!» دەپ ئوقۇشقا داۋام قىلدى.

ھەزرىتى ئۆمەر: «رەسۇلۇللاھ، سۈرەنىڭ ھەممىسنى ئوقۇپ تۈگەتكەندىن كېيىن، قەلبىمدە ئىسلامغا قارشى بىر مايىللىق ھاسىل بولدى» دىگەن ئىدى.

ھەزرىتى ھامزانىڭ مۇسۇلمان بولىشىدىن ئۈچ كۈن كېيىن، ئەبۇ جەھىل مۇشرىكلەرنى توپلاپ: ئەي قۇرەيش ئەھلى! مۇھەممەت، بۇتلىرىمىزغا تىل ئۇزاتتى. بىزدىن بۇرۇنقى ئاتا-بۇۋىلىرىمىزنىڭ دوزاقتا ئازاب تارتىۋاتقانلىقىنى، بىزنىڭمۇ ئۇ يەرگە كىرىدىغانلىقىمىزنى سۆزلەپ تۇرۇپتۇ!... ئۇنى ئۆلتۈرۈشتىن باشقا بىر يول يوقتۇر!... ئۇنى ئۆلتۈرگەنگە يۈزلىگەن تۆگە ۋە ساناقسىز ئالتۇن بىرىمەن!... دىدى. بىردىنلا خاتتاپ ئوغلى ئۆمەرنىڭ قەلبىدىكى ئىسلامغا بولغان مايىللىق يوق بولدى-دە، ئورنىدىن چاچىراپ تۇردۇپ: بۇ ئىشنى خاتتاپ ئوغلىدىن باشقا ھىچكىم قىلالمايدۇ، دىدى. ئۇلار: ھەببەللى ئەمدى سېنى كۆرىدىغان ۋاقتىمىز كەلدى، دىيىشىپ ئۇنى ئالقىشلاشتى. ئۆمەر، قىلچىنى ئاسقان پېتى يولغا چىقتى. يولدا، نۇئايىم بىن ئابدۇللاھ بىلەن ئۇچرىشىپ قالدى. نۇئايىم ئۇنىڭدىن: بۇ پەيلىڭ بىلەن قەيەرگە ماڭدىڭ ئۆمەر! دەپ سورىدى. ئۇ: جامائەتنىڭ ئارىسىغا بۆلگۈنچىلىك سالغان، قېرىنداشنى قېرىنداشقا دۈشمەن قىلغان مۇھەممەتنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن كېتىپ بارىمەن، دىدى. نۇئايىم: يا ئۆمەر! بۇ تەس بىر ئىشتۇر. ئۇنىڭغا بىر ئىش بولمىسۇن دەپ، ئاسخابى ئۇنىڭ ئەتراپىدا پەرۋانىدەك ئايلىنىپ تۇرۇپتۇ، ئۇنىڭغا يېقىنلاشماق ئۇنداق ئاسان ئەمەس، ئۇنى ئۆلتۈرگەن تەغدىردىمۇ ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرىدىن قېچىپ قۇتۇلالمايسەن! دىدى.

ھەزرىتى ئۆمەر، بۇ سۆزلەردىن غەزەپلىنىپ: قارىسام سەنمۇ شۇلاردىن ئوخشايسەن، ئىشنى سەندىن باشلاي، دەپ قىلىچىغا قول ئۇزاتتى. نۇئايىم: يا ئۆمەر! مەن بىلەن كارىڭ بولمىسۇن! قېرىندىشىڭ پاتىمە بىلەن زەۋجى سائىتنىڭ قېشىغا بار، ئۇلارمۇ مۇسۇلمان بولدى، دىدى. ھەزرىتى ئۆمەر ئۇنىڭغا ئىشەنمىدى. نۇئايىم ئۇنىڭغا: ئەگەر ئىشەنمىسەڭ، بېرىپ ئۇلاردىن سورىغىن، دىدى. ھەزرىتى ئۆمەر بۇ ئىشنى قىلالىسا، دىن ئايرىمچىلىقى يوق بولاتتى. پەقەت ئەرەپلەردىكى ئادەت ھالىغا كەلگەن قان داۋاسى ئەۋجىگە چىقىپ، قۇرەيش ئىككىگە بۆلۈنۈپ، ئالدى-كەينى ئۈزۈلمىگەن چاتىشمىلار باشلىناتتى. نەتىجىدە ئۆمەر، پۈتۈن خاتتاپ ئوغۇللىرىنى ئۆلتۈرگەن بولاتتى. ئۇ تولىمۇ كۈچلۈك ۋە باتۇر بولغانلىقى ئۈچۈن بۇ ئىشلارنى جىق ئويلاپ كەتمىگەن ئىدى. قېرىندىشىدىن ئەنسىرەپ دەرھال ئۇنىڭ ئۆيىگە باردى. ئۇ چاغدا تاھا سۈرىسى يېڭى چۈشۈرۈلگەن بولۇپ، سائىد بىلەن پاتىمە ئۈچۈن، ھەزرىتى ھابباپ بىن ئەرەت ئىسمىدىكى بىر ساھابىغا بۇنى يازغۇزۇپ، ئۇلارغا ئەۋەتكەن ئىدى. ئۇلار بۇنى ئوقۇۋاتقان ۋاقىتتا، ھەزرىتى ئۆمەر ئىشىك ئالدىغا كېلىپ بۇلارنى ئاڭلىدى ۋە ئىشكنى قاتتىق قاقتى. ئۇنىڭ قىلىچ ئاسقان بۇ ھالىنى كۆرۈشى بىلەن، قۇرئان يېزىلغان پارچىنى يوشۇرۇپ ھەزرىتى ھاببابنى مۆكتۈرۈپ قويىدى ۋە ئىشكنى ئاچتى. ئۇ ئۆيگە كىرىپ: نىمە ئوقۇۋاتىسىلەر؟! دىدى. «بىر ئىش يوق» دېيىشتى. ئۇ تېخىمۇ غەزەپلەنگەن ھالدا: ئاڭلىغانلىرىم توغرا ئىكەن، سىلەرمۇ ئۇنىڭ سېھرىگە ئالدىنىپسىلەر! دىگىنچە، ئۇلارغا ھۆرپىيىپ، ھەزرىتى سائىتنىڭ ياقىسىدىن تۇتۇپ يەرگە ئاتتى. قېرىندىشى ئەپەندىسنى قۇتۇلدۇراي دەپ تەمشىلىشى بىلەن ئۇنىڭغا بىر كاچات ئۇردى. قېرىندىشىنىڭ يۈزىدىن قان ئاققانلىقىنى كۆرۈپ جىم بولۇپ قالدى. پاتىمەنىڭ بەدەنلىرى ئاغرىپ يۈزى قانغا بويالغان ئىدى. ئۇ ئىمانى سايىسىدە، پۈتۈن كۈچىنى توپلاپ ھەرىكەتكە كېلىپ، ئاللاھ تائالاھقا سېغىنغان ھالدا: يا ئۆمەر! نىمىشقا ئاللاھتىن خىجىل بولمايسەن، ئايەت ۋە مۆجىزىلەر بىلەن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرىڭگە ئىشەنمەيسەن؟ ئىشقىلىپ مەن ۋە يولدىشىم، مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندۇق، بېشىمىزنى كەسسەڭمۇ، بىز بۇ يولدىن قايىتمايمىز، دىدى ۋە شاھادەت كەلتۈردى.

ھەزرىتى ئۆمەر، قىز قېرىندىشىنىڭ كۈچلۈك ئىمانى قارشىسىدا بىردىنلا يۇمشىدى ۋە يەرگە يۈكۈندى. بوش ئاۋاز بىلەن: شۇ ئوقۇۋاتقان كىتابىڭلارنى چىقىرىڭلار! دىدى. پاتىمە: سەن پاكىزلانمىغۇچە ئۇنى ساڭا بەرمەيمەن، دىدى. ھەزرىتى ئۆمەر غۇسۇل

تاھارەتی ئالدى. شۇنىڭ بىلەن پاتىمە، قۇرئان-كەرىم يېزىلغان ۋاراقچىنى كەلتۈردى. ھەزرىتى ئۆمەر چىرايلىق ئوقۇيتتى. قۇرئان-كەرىمنىڭ پاساھەتى، گۈزەل ۋە راۋانلىقى، مەنىسى ۋە ئۈستۈنلۈكلىرى ئۇقۇغانسىرى ئۇنى مۇڭ قىلىۋەتتى.

تاھا سۈرىسى: «ئاسماندا ۋە يەر يۈزىدە، ۋە بۇلارنىڭ ئارىسىدا، ۋە (يەتتە قات) تۇپراقنىڭ ئاستىدىكى نەرسىلەر ھەممىسى ئۇنىڭدۇر» مەنىسدىكى ئالتىنچى ئايەتنى ئوقۇشى بىلەن، چوڭقۇر مۇلاھىزە قىلىشقا باشلىدى ۋە: يا پاتىمە! بۇ تۆگمەس مەۋجۇداتلار، ھەممىسى سىلەرنىڭ ئىشەنگەن ئاللاھىڭلارنىڭمۇ؟ دىدى. سىڭلىسى: توغرا شۇنداق! گۇمانىڭ بارمۇ؟ دىدى. ئۆمەر: يا پاتىمە! بىزنىڭ 1500 قەدەر، ئالتۇندىن، كۆمۈشتىن، تۆشتىن، تاشتىن ئويۇپ ياسىغان ھەشەمەتلىك ھەيكەللىرىمىز بار. ئەمما، ھىچبىرسىنىڭ يەر يۈزىدە بىر نەرسىسى يوق! دەپ ھەيرانلىق ئىچىدە ئوقۇشقا داۋام قىلدى. تاھار سۈرىسى: «ئاللاھ تائالاھتىن باشقا ئىبادەت قىلغۇدەك، بىر ئىلاھ، بىر مەبۇد يوقتۇر. ئەڭ گۈزەل ئىسىملار ئۇنىڭدۇر» 8-ئايەتنى ئوقۇغاندىن كېيىن: نەقەدەر توغرا! دىدى ئۆز-ئۆزىگە. ھابباب بۇ سۆزنى ئاڭلىشى بىلەن، مۆكۈنىۋالغان يەردىن چىقتى. تەكبىر ئېيتىپ: مۇبارەك بولسۇن ئۆمەر! رەسۇلۇللاھ ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلىپ، يا رەببى! بۇ دىننى ئەبۇ جەھىل بىلەن ياكى ئۆمەر بىلەن كۈچلەندۈرگىن، دىدى. نەتىجىدە بۇ دۇئا بىلەن بۇ سائادەت ئۇلارغا نېسىپ بولغان ئىدى.

بۇ ئايەت-كەرىم ۋە دۇئا ئۆمەرنىڭ قەلبىدىكى دۈشمەنلىكنى سۈپۈرۈپ تاشلىدى. ئۇ دەرھال: «رەسۇلۇللاھ قەيەردە؟» دىدى. يۈرىكى رەسۇلغا باغلانغان ئىدى. ئۇ كۈنى رەسۇل ئەكرەم سالللالاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ھەزرىتى ئەركامنىڭ ئۆيىدە ئاسخابىغا ۋەز-نەسىھەت قىلىۋاتقان ئىدى. ئاسخابى كېرەم توپلىنىپ، ئۇنىڭ نۇرلۇق جامالىنى كۆرۈش بىلەن بىرگە، تاتلىق ۋە تەسىرلىك سۆزلىرنى ئاڭلاپ قەلبلىرى شاتلىققا تولغان، چەكسىز لەززەت، ئارزۇ ۋە ئىشتىياق بىلەن روھلىرى تەسۋىرلىگۈسىز خوشاللىق ئىچىدە ئىدى.

ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ قىلىچ ئاسقان ھالدا ئەركامنىڭ ئۆيىگە كەلگىننى كۆرىشى بىلەن ئاسخابى رەسۇلنىڭ ئەتراپىغا ئولاشتى، چۈنكى ئۇ تولىمۇ ھەيۋەتلىك ۋە كۈچلۈك ئىدى. ھەزرىتى ھامزا: ئۆمەردىن قورققۇدەك نىمە بار، ياخشىلىق ئۈچۈن كەلگەن بولسا، مەرھەمەت. ئۇنداق بولمىسا، ئۇ قىلىچىنى سۇغارغۇچە، مەن ئۇنى بېشىدىن ئايرىۋىتىمەن، دىيشى بىلەن، رەسۇلۇللاھ: يول بېرىڭلار، ئىچىگە كىرسۇن! دىدى.

جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، بۇرۇنلا ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ ئىمان ئېيتقانلىقىنى ۋە ئۇنىڭغا قاراپ كېلىۋاتقانلىقىنى خەۋەر قىلغان ئىدى. پەيغەمبەرىمىز، ھەزرىتى ئۆمەرنى تەبەسسۇم بىلەن كۈتىۋالدى. ۋە «بولدى ئۇنىڭ يېنىدىن ئايرىلڭلار» دىدى. ھەزرىتى ئۆمەر رەسۇلۇللاھنىڭ ئالدىغا كېلىپ تىزلىنىپ ئولتۇردى. پەيغەمبەر ئۇنىڭ قولىدىن تۇتۇپ، «ئىمانغا كەلگىن، يا ئۆمەر!» دىدى. ئۇ ساپ يۈرىكى بىلەن شاھادەت كەلتۈردى. ئاسخابى كېرەمنىڭ خوشاللىقى بىلەن تەكبىر ئاۋازلىرى ئاسمانغا تاقاشقاندەك بولدى.

ھەزرىتى ئۆمەر مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن، «مۇسۇلمان بولغان ۋاقتىمدا، ئاسخابى كېرەم مۇشرىكلەردىن مۆكۈنۈپ ئىبادەت قىلاتتى. بۇ ئەھۋالدىن تولىمۇ ئۈمىتسىزلەندىم ۋە: يا رەسۇلۇللاھ! بىزنىڭ ئىشىمىز ھەق ئىش ئەمەسمۇ؟ دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەلۋەتتە، بارلىقىم ۋە يەتتە قات ئاسماننىڭ ئېگىسى ئاللاھقا قەسەم ئىچىمەنكى، نە ئۆلۈك، نە تىرىك بولساڭلارمۇ، سىلەر مۇتلەق ھەق يول ئۈستىدە، دىدى. بۇنىڭغا جاۋاب قىلىپ: يا رەسۇلۇللاھ! بىز ھەق يول ئۈستىدە، مۇشرىكلەر باتىل يولدا تۇرۇقلۇق، بىز ھەق دىنىمىزنى يوشۇرىمىز؟ كېسىپ ئېيتىمەنكى، بىز ئىسلام دىننى كۇپۇرلۇققا قارشى قوللىنىشقا ئەڭ ھەقلىق ۋە يوللۇق. ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنى، مەككىدە مۇتلەق ئۈستۈنلۈككە ئېرىشىدۇ. قەۋمىمىز بىزگە قارشى ئىنساپلىق مۇئامىلە قىلغان بولسا، ئىمىدىگەن ياخشى. ئەگەر قارشلىق قىلسا، ئۇلار بىلەن جەڭگە تەييار، دىدىم. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: بىز سان جەھەتتە بەكلا ئاز، دىدى.

ھەزرىتى ئۆمەر: يا رەسۇلۇللاھ! سېنى ھەق پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلىمەنكى، ھىچ ئارىسالدا بولماستىن ۋە قورقماستىن، ئولتۇرۇپ ئىسلامنى تەمسىل قىلمىغىنىم بىر مۇشرىك قالمايدۇ. ئەمدى ئوتتۇرغا چىقايلى، دىدىم. سۆزۈم قوبۇل قىلىنىشى بىلەن ئىككى سەپ بولۇپ تالاغا چىقىپ، ھەرەم شەرىپكە قاراپ يول ئالدۇق. بىر سەپنىڭ بېشىدا ھامزا، يەنە بىر سەپنىڭ بېشىدا مەن بار ئىدىم. تۇپراقنى ئېزىپ توپا قىلىۋەتكۈدەك ھالدا چامداپ، مەسجىت-ھەرەمگە يېتىپ كەلدۇق. قۇرەيش مۇشرىكلىرى بىر ماڭا، بىر ھامزاغا قارايتتى. شۇنداق بىر ئۈمۈتسىزلىك ۋە ھەسرەتكە موپتىلا بولغان ئىدى. بۇنداق بىر ئىشنىڭ بولدىغانلىقىنى ئويلاپمۇ بېقىشمىغان ئىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ بۇ ھالىنى كۆرىشى بىلەن، ئەبۇ جەھىل ئالدىغا كېلىپ: يا ئۆمەر، بۇ نىمە ئىش ئەمدى! دىدى. ھەزرىتى ئۆمەر چىرايىنىمۇ ئۆزگەرتمەستىن: ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئاللاھنىڭ ئەلچىسىدۇر، دىدى. ئەبۇ جەھىل نىمە دىيىشنى بىلەلمەي تۇرغان يەردە قېتىپلا قالدى. ئەبۇ جەھىل مۇشرىكلەرگە قاراپ: ئەي قۇرەيش!... مېنى ياخشى تونۇيسىلەر! بىلىمگەنلەر بىلسۇنكى، مەن خاتتاپ ئوغلى ئۆمەر بولىمەن... ئايالىنى تۇل، باللىرىنى يىتىم قىلىشنى خالىغان ئورنىدىن مىدىرلىسۇن!

مىدىرلىغاننى، قىلىچىم بىلەن توغراپ يەرگە ئاتىمەن!... دېيىشى بىلەن، قۇرەيش مۇشرىكلىرى بىردەمدىلا ئۇ يەردىن ئۇزاقلاشتى. رەسۇلۇللاھ ۋە ئۇلۇغ ئاسخابى سەپ بولۇشۇپ، يۇقۇرى ئاۋازدا تەكبىر كەلتۈردى. مەككە ئاسمانلىرى، ئاسخابى كېرەمنىڭ، «ئاللاھۇ ئەكبەر!... ئاللاھۇ ئەكبەر!...» نىدالىرى بىلەن جاراڭلىدى. تۇنجى قېتىم مەككىدە ئوچۇق-ئاشكارە ناماز قىلىندى.[61]

ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ مۇسۇلمان بولىشى بىلەن ئەنفال سۈرىسىنىڭ 64-ئايەت كەرىمىسى چۈشۈرۈلدى. مەنىسى: «ئەي پەيغەمبەرىم! ساڭا ياردەمچى بولۇش ئۈچۈن، ئاللاھ تائالاھ، مۆمىنلەردىن سېنىڭ ئىزىڭدىن باسىدىغانلارنى يېتىشتۈرىدۇ» دىگەنلىكتۇر. قارارسىزلىق ئىچىدە نىمە قىلىشنى بىلەلمەي تۇرغان بەزى كىشلەر، ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقنى كۆرىشى بىلەن ئىسلام دىنىنى تاللاپ، ئاسخاب بولۇش بىلەن شەرەپلەندى. شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ سانى كۈندىن-كۈنگە كۆپىيىشكە باشلىغان ئىدى.

## خەبەشىستانغا ئىككىنچى قېتىملىق ھىجرەت

خەبەشىستاندىكى مۇسۇلمانلار، «مەككىدە مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلەر سۈلھى تۈزۈپتۇ!» دەپ خاتا بىر خەۋەر ئېلىشتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار: «بىزنىڭ ھىجرەتىمىز، يەرلىرىمىزنى ۋە يۇرتىمىزنى تاشلاپ كېلىشىمىز، مۇشرىكلەرنىڭ دۈشمەنلىكى ئۈچۈن ئىدى. ئەمدى ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىكى دوستلىققا ئۆزگىرىپتۇ، ئۇنداق بولغان ئىكەن قايتىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمىتىنى قىلايلى!» دەپ ئويلاشتى. بۇ سەۋەپ بىلەن خەبەش ھۆكۈمدارىدىن روخسەت ئېلىپ، مەككىگە قايتىپ كېلىشتى. كەلگەندىن كېيىن ئالغان خەۋىرىنىڭ يالغان ئىكەنلىكىنى بىلىشتى.[62] پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ، خەبەشىستاننىڭ سۈيىنىڭ، ھاۋاسى ۋە مۆۋىلىرىنىڭ پايدا قىلغانلىقنى، تۆت تانە ئىبادەتخانە بارلىقىنى، ھەر كۈنى بۇ يەردە تۆگىلەر ۋە قويلارنىڭ سويۇلىدىغانلىقنى، كەمبەغەل ۋە يوقسۇللارنىڭ بۇ يەرگە تەكلىپ قىلىنىدىغانلىقنى، ھۆكۈمدارلارنىڭ بولسا، ئۆزلىرىنى زىيارەت قىلىپ تۇرىدىغانلىقنى، قىينىچىقلىرىنى سوراپ تۇرىدىغانلىقنى ئۇزۇندىن ئۇزۇن سۆزلەپ، مەمنۇن بولغانلىقلىرىنى بايان قىلدى.[63]

ئاسخابى كېرەم مەككىگە كېلىشى بىلەن ئەزىيەتلىرنى قايتىدىن باشلىدى. زۇلۇمنى تېخىمۇ ئاشۇردى. ھەر تۈرلۈك ئىشكەنجىنى توختاتماستىن داۋام قىلدى. بىر كۈنى ھەزرىتى ئوسمان: يا رەسۇلۇللاھ! خەبەشىستاننى ياخشى بىر تىجارەت ئورنى دەپ ئۇقتۇم. بىر ئايلىق تىجارەتتىمۇ خېلى پايدا ئالغىلى بولىدۇ. ئاللاھ تائالاھ ھىجرەت يەرىنى بەلگىلەيدىغان ۋاقىتقىچە، مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ياخشى يەر يوق. ھىچ بولمىغاندا، مۆمىنلەر قۇرەيشىنىڭ جاپاسىدىن قۇرتۇلىدۇ. نەجاشىنىڭ بىزگە نۇرغۇن لۇتۇپ ۋە مەرھەمەتى باردۇر، دىدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: تەكرار خەبەشىستانغا بېرىڭلاركى، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمى بىلەن مۇھاپىزەتتە بولۇڭلار! دىدى.

ھەزرىتى ئوسمان: يا رەسۇلۇللاھ! ئەگەر سىز، ئۇ يەرگە تەشرىپ قىلسىڭىز، ئۇلار مۇسۇلمان بولىدۇ. كىتاپ ئەھلى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاسان مۇسۇلمان بولۇپ سىزگە ياردەملىرنى ئايىمايدۇ، دېيشى بىلەن سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز: مەن، ھۇزۇر ۋە راھەتكە خىزمەتچى بولمىدىم. ھىجرەت ئىشىدا، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرىنى ساقلاۋاتىمەن. نىمە دەپ ئەمر قىلىنسا ئۇنىڭغا بويسۇنىمەن، دىدى.

بىر رىۋايەتكە قارىغاندا، 101 كىشلىك بىر گۇرۇپ ئىككىنچى قېتىم خەبەشىستانغا قاراپ يولغا چىقتى. بۇ گۇرۇپنىڭ بېشىغا، جافەر بىن ئەبى تالىپ ھەزرىتلىرى مەسئۇل ئىدى. ساق-سالامەت نەجاشىنىڭ دۆلىتىگە بېرىشتى. خەبەشىستاندىكى كۈتۈۋېلىشنى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك رەپىقىسى ئۇممۇ سەلەمە رادىيالاھۇ ئەنھا: «خەبەشىستانغا بارغان ۋاقتىمىزدا، ئۇ يەردە شۇنداق بىر ياخشى خوشنىغا توغرا كېلىپ قالدۇق، بۇ خوشنا پادىشاھ نەجاشى ئىدى. ئۇ پۈتۈن ئارزۇلىرىمىزنى ئورۇندىدى. دىنىمىزنىڭ ئەمرلىرنى خالىغىنىمىزدەك ئورۇندىيالايتتۇق. ئاللاھقا ئەركىن-ئازادە ئىبادەت قىلالايتتۇق. ھىچقانداق جاپارىمىز يوق ئىدى. ھىچقانداق يامان سۆزلەرنى ئاڭلىمايتتۇق» دەپ سۆزلەپ بەرگەن ئىدى.

مەككە مۇشرىكلىرى بۇ ئەھۋالدىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن، خەبەشىستان پادىشاھىغا ئىككى ئەلچى ئەۋەتىشنى ئويلاشتى ۋە نەجاشىغا قىممەتلىك سوۋغىلارنى تەييارلىدى. نەجاشى ئەڭ ياخشى كۆرگەن مەككىنىڭ قوي تېرىسىدىن تازا جىق تەييارلىدى. ھەتتا ئۇنىڭ دۆلەت خىزمەتچىلىرگە ، دىن خىزمەتچىلىرگە سوۋغاتلارنى ئالدى. بۇ ئىشقا ئابدۇللاھ بىن ئەبى رابىئا بىلەن ئامىر بىن ئاس

---

[61] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە،229~221 ،165~160:s؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 350~342،I؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،119،II.
[62] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 205،I.
[63] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە،194:s؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 364،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 208،I.

ۋەزىپىگە قويۇلدى... بۇ ئىككى ئەلچىگە، نەجاشىنىڭ ھۇزۇرىدا ئىسلامنى سۆزلىشى كېرەكلىكىنى ئۆگەتتى. ئۇلارغا: « ھۆكۈمدار بىلەن سۆزلىشىشتىن بۇرۇن، ئۇنىڭ پاتىرىكلىرىگە ۋە قوماندانلىرىنىڭ ھەر بىرسىگە سوۋغا-سالاملارنى بېرىڭلار، ئاخىرىدا نەجاشىغا بېرىڭلار. بۇ ئىشنى تۈگەتكەندىن كېيىن، ئۇ يەردىكى مۇسۇلمانلارنىڭ سىلەرگە قايتۇرۇپ بېرىلىشىنى سوراڭلار، نەجاشىنىڭ مۇسۇلمانلار بىلەن كۆرۈشىشىگە ھەرگىز پۇرسەت بەرمەڭلار» دېيىشتى.[64]

ئەلچىلەر خەبەشىستانغا كېلىشتى. دۆلەت خادىملىرىغا سوۋغىلارنى بەرگەندىن كېيىن، ھەر بىرسىگە، «بىزنىڭ ئىچىمىزدە بىر قىسىم ئىنسانلار پەيدا بولۇپ قالدى. بۇلار بىز ۋە سىلەر بىلمەيدىغان يېڭى بىر دىن ئويدۇرۇپ چىقتى. بۇ كەلگەنلەرنى ئۆز يۇرتىمىزغا قايتۇرۇپ ئېلىپ كېتىش ئۈچۈن كەلدۇق. ھۆكۈمدارىڭلار بىلەن ئۇلار توغرىسىدا سۆزلەشكەن ۋاقتىدا، ھۆكۈمدارىڭلار ئۇلار بىلەن سۆزلەشمەستىن بۇرۇن بىزگە تاپشۇرۇپ بېرىشكە ماقۇل كەلتۈرسەڭلار، بۇ كىشىلەر بىلەن ئەڭ يېقىن ئاۋارىچىلىق تارتىۋاتقانلار، ئۇلارنىڭ ئۆز ئاتا-ئانىلىرى ۋە خولۇم-خوشنىلىرى، ئۇلار بۇلارنى ئەڭ ياخشى بىلىدۇ» دېيىشتى. پاتىرىكلەر ئۇلارنىڭ تەكلىپىنى قوبۇل قىلىشتى. ئاخىرىدا ئۇلار نەجاشىنىڭ سوۋغىسىنى بەردى. پادىشاھ نەجاشى سوۋغاتلارنى قوبۇل قىلىپ ئۇلار بىلەن كۆرۈشتى.

ئەلچىلەر نەجاشىغا: «ئەي پادىشاھ! ئىچىمىزدىن بىر قىسىم كىشىلەر سىزنىڭ دۆلىتىڭىزدىن پاناھلىق تىلىگەن ئىدى. بۇ كەلگەنلەر، ئۆز مىللىتىدىن ۋە دىنىدىن ۋاز كەچكەننى ئاز دەپ سىزنىڭ دىنىڭىزغىمۇ كىرمىدى. ئۆزلىرى ئويدۇرۇپ چىقىرىۋالغان بىر دىنى بار. نە سىز، نە بىز، بۇ دىننى بىلمەيمىز. بىزنى بۇ مىللەتكە مەنسۇپ بولغان كىشىلەر ئەۋەتتى. بۇ كىشىلەر بولسا، سىزنىڭ دۆلىتىڭىزدىن پاناھلىق تىلىگەن شۇ كىشىلەرنىڭ ئاتا-ئانا ۋە ئۇرۇق-تۇققانلىرىنىڭ ئارزۇسى بولسا، بۇ كەلگەنلەرنىڭ قايتۇرۇپ بېرىلىشى. چۈنكى ئۇلار، بۇلارنى ئەڭ ياخشى تونۇيدۇ. ئۇلارنىڭ ئۆز دىنلىرىنى ياخشى كۆرمەيدىغانلىقىنى تېخىمۇ ياخشى بىلىدۇ...» دىدى. ئامىر بىن ئاس ۋە ئابدۇللاھ بىن ئەبى رەبىئانىڭ ئەڭ ئارزۇ قىلىدىغىنى بولسا، نەجاشىنىڭ بۇ سۆزلەرنى ئاڭلاپ، ئارزۇلىرىغا خاس ئىش قىلىشى ئىدى. ئەلچىلەرنىڭ سۆزى تۈگىشى بىلەن نەجاشىنىڭ پاتىرىكلىرى: «بۇلار، ھەقىقەتەن توغرا سۆزلىدى. بۇلارنىڭ مىللىتى ئۇلارنى ئەڭ ياخشى بىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىسمىنى خالاپ، ئىسمىنى خالىمايدىغانلىقىنى ئۇلارغا ئايان. شۇنىڭ ئۈچۈن سىز ئۇلارنى تەسلىم قىلىڭ، ئۇلارنى ئۆز دۆلىتىگە ۋە مىللىتىگە ئېلىپ كەتسۇن» دېيىشتى.

پادىشاھ نەجاشى بۇ سۆزلەردىن ئاچچىقلىنىپ: «بۇ مۇمكىن ئەمەس! مەن بۇ ئادەملەرنى قايتۇرۇپ بەرمەيمەن، مەندىن پاناھلىق تىلىگەن، دۆلىتىمگە كەلگەن ئادەملەرگە خىيانەت قىلمايمەن. ئۇلار، مېنى باشقىلارنىڭ ئورنىغا تاللىغان ۋە مېنىڭ دۆلىتىمگە كەلدى. كەلگەن مۇھاجىرلارنى چاقىرتىپ ئۇلار بىلەن يۈزلەشتۈرۈپ جاۋابىنى ئاڭلايمەن. ئەگەر مۇھاجىرلار بۇلارنىڭ دىگىنى بىلەن ئوخشاش بولسا، ئۇلارنى قايتۇرۇپ بېرىمەن. ئۇنداق بولمىسا، ئۇلارنى قوغداپ، دۆلىتىمدە قالغان بۇ جەرياندا ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىمەن!» دىدى. بۇنىڭدىن بۇرۇن نەجاشى ساماۋى كىتابلار ھەققىدە ئىزدەنگەن ئىدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىش ۋاقتىنىڭ يېقىن ئىكەنلىكىنى، قەۋمىنىڭ ئۇنى يالغانچى دەپ ئىشەنمەيدىغانلىقىنى ۋە ئۇنى مەككىدىن قوغلاپ چىقىرىدىغانلىقىنى بىلەتتى.

نەجاشى، مەككىلىك ئەلچىلەرگە: ئىشەنگەن ئادىمى كىم؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) دىدى. نەجاشى بۇ ئىسمنى ئاڭلىشى بىلەن ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىلدى-دە، بۇنى ئىچىدە ساقلاپ قالدى. كەلگەنلەردىن يەنە: ئۇنىڭ دىنى ۋە مەزھەبى نىمە، ئىنسانلارنى نىمىگە دەۋەت قىلىدۇ؟ دەپ سورىدى. ئامىر: ئۇنىڭ مەزھەبى يوق دىدى. نەجاشى: مەزھەبى ۋە دىننى بىلمىگەن، مەندىن پاناھلىق تىلىگەن كىشىلەرنى قانداقمۇ تەسلىم قىلاي؟ مەجلىس قۇرايلى، ئۇلارنىمۇ بۇ يەرگە كەلتۈرۈپ، سىلەر بىلەن يۈزلەشتۈرەيلى، ھەممىڭلارنىڭ ئەھۋالى ئىنىق بولسۇن، ئۇلارنىڭ دىنىنىمۇ بىلىپ باقايلى! دىدى-دە، مۇسۇلمانلارنى سارايغا چاقىردى.[65]

مۇسۇلمانلار، باشتا ئۆز-ئارا ئىشارەت قىلىشتى ۋە خەبەش ھۆكۈمدارىنىڭ ھۆرمىتىگە لايىق بىر شەكىلدە، ئىسلامنى سۆزلەش توغۇرلۇق مەسلىھەتلەشتى. ھەزرىتى جافەر: بىزنىڭ بىلىدىغانلىرىمىز، پەيغەمبەرنىڭ بىزگە بۇيرىغانلىرىدىن باشقا بىر نەرسە ئەمەستۇر، نەتىجىسى نىمە بولسا، شۇنىڭغا رازى دېيىشتى. ھەممىسى قوبۇل قىلىشىپ، جافەرنىڭ سۆز قىلىشىغا قوشۇلۇپ نەجاشىنىڭ ھۇزۇرىغا كەلدى. پادىشاھ نەجاشى ئادەملىرنى توپلىدى ۋە چوڭ بىر سورۇن تەييارلاپ مۇھاجىرلانى كەلتۈردى. مۇھاجىرلار كىرگەندە سالام قىلدى ئەمما سەجدە قىلمىدى. نەجاشى: نىمىگە سەجدە قىلمىدىڭلار؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: بىز ئاللاھ تائالاھتىن

---

[64]ئىبنى ئىسهاق ئەس-سىرە، s:195؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I، 334.

[65]ئىبنى ئىسهاق ئەس-سىرە، s:195؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I، 132.

باشقىسىغا سەجدە قىلمايمىز، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىزنى، ئاللاھ تائالاھتىن باشقىسىغا سەجدە قىلىشتىن چەكلەپ، سەجدە پەقەت ئاللاھ تائالاھقا خاستۇر دېگەن ئىدى، دېدى.

نەجاشى مۇھاجىرلارغا: ئەي ھۇزۇرۇمغا كەلگەن جامائەت! ماڭا ئېيتىڭلار، دۆلىتىمگە نېمە ئۈچۈن كەلدىڭلار؟ نېمە مەقسىتىڭلار بار، تىجارەتچىمۇ ئەمەس، بىر ئارزۇيىڭلارمۇ يوق، سىلەرنىڭ شۇ پەيغەمبەرىڭلارنىڭ ئەھۋالى زادى قانداق، نىمىشقا دۆلەتتىڭلاردىن كەلگەنلەرگە ئوخشاش سالام بەرمەيسىلەر؟ دېدى.

جافەر: رادىيەللاھۇ ئەنھ: ئەي ھۆكۈمدار! مەن باشتا ئۈچ سۆز سۆزلەيمەن، ئەگەر مەن توغرا سۆزلىگەن بولسام، مېنى تەستىقلەڭ، يالغان سۆزلىسەم، يالغان دەڭ، ھەممە ئىشتىن بۇرۇن شۇنى پەرمان قىلىڭكى، شۇ ئادەملەردىن پەقەت بىرسى سۆز قىلسۇن. باشقىلىرى ئېغىز ئاچمىسۇن! دېدى. ئامىر بىن ئاس: مەن سۆزلەي دېدى. نەجاشى: ئەي جافەر: سەن باشتا سۆزلە دېدى. ھەزرىتى جافەر: مېنىڭ ئۈچ سۆزۈم بار، شۇ ئادەمدىن سوراڭلار، بىز تۇتۇلۇپ خوجايىنلىرىمىزغا تاپشۇرۇلىدىغان قۇلمۇ؟ دېدى. نەجاشى: ئەي ئامىر، ئۇلار قۇلمۇ؟ دەپ سورىدى. ئامىر: ياق، ئۇلار قۇل ئەمەس، ھۆر ئىنسانلار دېدى. ھەزرىتى جافەر: ئەجىبا بىز ھەقسىز يەرگە قان تۆكتۇقمۇ؟ دەپ سورىدى. نەجاشى: ئامىردىن، بۇلار ھەقسىز يەرگە ئادەم ئۆلتۈردىمۇ؟ دەپ سورىدى. ئامىر: ياق، بىر تامچە قانمۇ تۆكمىدى، دېدى. ھەزرىتى جافەر ، نەجاشىغا: باشقىلاردىن ھەقسىز يەرگە ئالغان مال ياكى باشقىلارغا بېرىشىمىز كېرەك بولغان بىر قەرزىمىز بارمۇ؟ دەپ سورىدى. نەجاشى: ئەي ئامىر! شۇلارنىڭ سىلەرگە تۆلەيدىغان ئالتۇنلىرى بارمۇ؟ مەن ئۇلارنىڭ قەرزىنى تۆلەيمەن، دېدى. ئامىر: ياق، بىر تىيىن قەرزىمۇ يوق! دېدى. نەجاشى: ئۇنداقتا سىلەر بۇلاردىن نېمە تەلەپ قىلىسىلەر؟ دەپ سورىدى. ئامىر: بىز ئۇلار بىلەن بىر دىندا ۋە بىر يولدا ئىدۇق، ئۇلار بۇ يولنى تاشلاپ، مۇھەممەت ۋە ئۇنىڭ دىنىغا كىردى، دېدى. نەجاشى، جافەرگە: سىلەر ئۆز دىنىڭلارنى تاشلاپ نېمىگە باشقا دىنغا كىرىسىلەر؟ قەۋمىڭلارنىڭ دىنىدىن چىقىپ ۋە مېنىڭ دىنىمغىمۇ كىرمەسلىكىڭلارغا قارىغاندا، سىلەرنىڭ ئىشەنگەن دىنىڭلار قانداق بىر دىن، بىزگە بىر سۆزلەپ بېرەمسىلەر؟! دەپ سورىدى. ھەزرىتى جافەر: ئەي ھۆكۈمدار! بىز جاھىل بىر مىللەت ئىدۇق، بۇتلارغا چوقۇناتتۇق، ئۆلگەن ھايۋاننىڭ گۆشىنى يەيتتۇق، ھەر تۈرلۈك ئەسكى ئىشنى قىلاتتۇق، ئۇرۇق-تۇققانلار بىلەن مۇناسىۋەتلەرنى ئۈزەتتۇق، خولۇم-خوشنىلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلمايتتۇق، كۈچلۈكلەر ئاجىزلارنى بوزەك قىلاتتۇق، مەرھەمەت دېگەن نېمە؟ ئۇنى بىلمەيتتۇق، ئاللاھ تائالاھ، بىزدىن توغرىلىقىنى، ئەمىنلىكىنى، ئىپپەت ۋە پاكىزلىقىنى، نەسلىنىڭ ساپلىقىنى بىلدۈرگەن بىر پەيغەمبەر كەلگۈچە، بۇ ۋەزىيەتتە قالدۇق. ئۇ پەيغەمبەر بىزنى، ئاللاھ تائالاھنىڭ بارلىقىغا ۋە بىر ئىكەنلىكىگە ئىشىنىشكە، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن، بىزنىڭ ۋە ئاتىلىرىمىزنىڭ چوقۇنۇپ كەلگەن تاش ۋە بۇتلىرىغا چوقۇنۇشتىن ۋاز كېچىشكە دەۋەت قىلدى. راستچىل، ئامانەتكە خىيانەت قىلمىغان، ئۇرۇق-تۇققانلىق مۇناسىۋىتىگە كۆڭۈل بۆلۈشكە، خوشنىلار بىلەن ياخشى ئۆتۈشكە، گۇناھلاردىن ۋە قان تۆكۈشتىن ئۇزاق تۇرۇشقا ئەمىر قىلدى. ھەر تۈرلۈك ئەخلاقسىز ئىشلاردىن، يالغان سۆزدىن، يېتىملارنىڭ مال-مۈلكىگە كۆز سېلىشتىن، گۇناھسىز ئاياللارغا تۆھمەت قىلىشتىن بىزنى توسىدى. بىزنى ئاللاھ تائالاھقا، بىر شېرىك قوشماستىن ئىبادەت قىلىشنى ئەمىر قىلدى. بىزمۇ قوبۇل قىلدۇق. ئاللاھ تائالاھتىن نىمىنى ئېلىپ كەلگەن بولسا، ئىشەندۇق ۋە سۆزلىرىنى ماقۇل كەلتۈردۇق. ئاللاھ تائالاھقا ئىبادەت قىلدۇق. ئۇنىڭ بىزگە ھارام قىلغىنىنى ھارام، ھالال قىلغىنىنى ھالال قىلدۇق ۋە شۇنداق ئەمەل قىلدۇق. بۇ سەۋەپتىن قەۋمىمىز بىزگە دۈشمەن بولۇپ، زۇلۇم قىلدى. بىزنى دىنىمىزدىن چىقىشقا، ئاللاھ تائالاھقا ئىبادەت قىلىشتىن يالتايتىپ تەكرار بۇتلارغا چوقۇندۇرۇش ئۈچۈن بىزنى ھەر تۈرلۈك ئىشكەنجىلەرگە ۋە قىيىنچىلىقلارغا ئۇچراتتى. بىزگە زۇلۇم قىلدى، بىزنى يارغا ئىتتىرىپ كەلدى. بىز بىلەن دىنىمىز ئارىسىغا كىردى ۋە دىنىمىزدىن ئايرىشقا ئۇرۇندى. شۇنىڭ بىلەن بىز يۇرتىمىزنى، ئىسسىق ماكانىمىزنى تاشلاپ سىزدىن پاناھلىق تىلىدۇق ۋە سىزنى تاللىدۇق. سىزنىڭ ھىمايىڭىزگە، خوشنىدارچىلىقىڭىزغا ئېرىشتۇق. سىزنىڭ يېنىڭىزدا، زۇلۇمغا، ھەقسىزلىككە ئۇچرىماسلىقىمىزغا ئىشەندۇق، دېدى. ھەزرىتى جافەر سۆزىنى شۇنداق داۋام قىلىپ: سالام بېرىش ئىشىغا كەلگەندە بولسا، بىز سىزنى رەسۇلۇللاھنىڭ سالامى بىلەن سالاملىدۇق، بىر-بىرىمىزگە شۇنداق سالام بېرىمىز. جەننەتلىك ئىنسانلارنىڭ سالىمىنىڭ مۇشۇنداق بولىدىغانلىقىنى پەيغەمبەر بىزگە بىلدۈردى. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇبارەك زاتىڭىزنى شۇنداق سالاملىدۇق، دېدى. پەيغەمبەرىمىز ئىنسانلارغا سەجدە ئەتسە بولمايدۇ دېگەنلىكى ئۈچۈن، ئاللاھ تائالاھتىن باشقىسىغا سەجدە قىلىشتىن، ئاللاھ تائالاھتىن تىلەيمىز، دېدى. نەجاشى: سەن ئاللاھ تائالاھنىڭ بىلدۈرگەنلىرىدىن ئازىراق بىلەمسەن؟ دەپ سورىدى. جافەر: شۇنداق دېدى. نەجاشى: ئۇنى ماڭا ئوقۇپ بەر، دېدى. ھەزرىتى جافەر مەريەم سۈرىسىنىڭ دەسلەپكى ئايەتلىرىنى ئوقۇشقا باشلىشى بىلەن (ئانكەبۇت ۋە رۇم سۈرەلىرىنىڭمۇ ئوقۇلغانلىقىنى بىلدۈرۈلگەن) نەجاشى يىغلاشقا باشلىدى. كۆزىدىن ئاققان ياشلار ساقاللىرىنى ھۆل قىلىۋەتكەن ئىدى. راھىبلەرمۇ يىغلىغان ئىدى. نەجاشى ۋە راھىبلەر: ئەي جافەر! بۇ تاتلىق ۋە گۈزەل سۆزلەرنى يەنە ئوقۇغىن! دېيىشتى. ھەزرىتى جافەر ، كەھف سۈرەسىنىڭ بېشىدىن تارتىپ ئوقۇدى. مەنىسى: «كاپىرلارنى (ئۇلۇغ) ئاللاھتىن قورقۇتۇش ئۈچۈن،

دەھشەتلىك ئازاپ (دوزاق) بىلەن قورقۇتماق، گۈزەل ئىشلارنى قىلغان مۆمىنلەرنى بولسا، مەڭگۈلۈك قالىدىغان بىر جەننەت بىلەن خوش-خەۋەر بەردۇق. ‹ئاللاھ تائالاھ بالا تاپتى› دىگەنلەرنى قورقۇتۇش ئۈچۈن، سۆزلىرىدە بىر كەمچىللىك، مەنىسىدە بىر سۆز ئويۇنى بولمىغان، (قىيىپتىن چىقمىغان ۋە تۇتۇرۇقسىزلىقتىن ئۇزاق تۇرغان) توپتوغرا بىر كىتاپنى (قۇرئان-كەرىمنى) قۇلۇغا (مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا) چۈشۈرگەن ئاللاھ تائالاھقا شۈكۈرلەر بولسۇن. نە ئۇلارنىڭ (ئاللاھ تائالاھنى بالا تاپتى دىگەنلەرنىڭ)، نە ئاتىلىرىنىڭ بۇنىڭغا (بۇ سۆزگە) دائىر ھىچقانداق ئىلىمى يوقتۇر. ئاغىزلىرىدىن چىققان بۇ سۆز، چوڭ بىر كۇپۇرلۇق (شىرىك) بولدى. پەقەت، ئۇلار يالغان سۆزلەشتى.

(ئەي رەسۇلۇم!) بۇ قۇرئان-كەرىمگە ئىشەنمىسە، كۆڭلۈڭنى يىرىم قىلىپ، ئۇلار ئۈچۈن ئۆزەڭنى ھالاك قىلامسەن! بىز يەر يۈزىدە ئۇلارنى (قىزىلما بايلىقلار، ھايۋانلار، ئۆسۈملۈكلەر) يەر ئەھلىنىڭ، كىملەرنىڭ ئەمەلى سالىھتۇر (قايسىلىرى دۇنيا ھاياتىنىڭ كويىغا چۈشكەن) دەپ ئىمتىھان ئىلىش ئۈچۈن زىننەتلىدۇق...». نەجاشى ئۆزىنى تۇتالمىغان ھالدا: قەسەم ئىچىمەنكى بۇ ئوخشاش بىر شامداندىن چىققان نۇردۇر. مۇسا بىلەن ئەيسامۇ (ئەلەيھىسسالام) ئۇنىڭدىن كەلگەن ئىدى، دىدى ۋە قۇرەيش ئەلچىلىرىگە بۇرۇلۇپ، كىتىڭلار! مەن بۇلارنى نە سىلەرگە تەسلىم قىلاي، نە ئۇلارغا بىر يامانلىق ئويلاي! دىدى. ئابدۇللاھ بىن ئەبى رەبىئا بىلەن ئامىر بىن ئاس، نەجاشىنىڭ ھۇزۇرىدىن چىقىشتى.[66]

ئامىر، ئابدۇللاھقا: قەسەم ئىچىمەنكى، ئۇلارنىڭ بىر قۇسۇرىنى تىپىپ چىقىپ ئۇنى نەجاشىنىڭ ئالدىدا سۆزلەپ، ئۇلارنى ئوسال قىلمىغىنىمنى بىر كۆر، دىدى. ھەمراھى، ئامىرغا: ئۇلار بىز بىلەن قارشى سەپتە بولغان تەغدىردىمۇ ئۇلار بىلەن تۇققاندارچىلىقىمىز بار، بۇنداق قىلمىغىن، دىدى. ئامىر: ئۇلارنىڭ ئەيسا ئەلەيھىسسالامنى بىر قۇل ئورنىدا كۆرگەنلىكىنى نەجاشىغا ئېيتىمەن، دىدى.

ئەتىسى نەجاشىنىڭ قىشىغا بىرىپ، ئەي ھۆكۈمدار! ئۇلار مەريەم ئوغلى ئەيساغا يامان سۆزلەر بىلەن ھاقارەت قىلىشىدۇ، ئۇلارغا ئادەم ئەۋەتىپ، ئەيسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە نىملەرنى دەيدىغانلىقنى بىر سورىغىن دىدى. نەجاشى، ئۇلارنىڭ ئەيسا ھەققىدىكى كۆز-قارىشىنى ئىگەللەش ئۈچۈن مۇسۇلمانلارغا ئادەم ئەۋەتتى. مۇسۇلمانلار توپلىنىپ، «ئەيسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە سورىسا نىمە دەپ جاۋاب بىرەرمىز» دىيىشتى. ھەزىرەتى جافەر: ئەلۋەتتە، ھەزىرەتى ئەيسا ھەققىدە، ئاللاھ تائالاھنىڭ بۇيرۇغىنى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بىزگە ئۆگەتكىنى دەيمىز، دىدى.

نەجاشىنىڭ ھۇزۇرىغا كىلىشى بىلەن، نەجاشى: سىلەر مەريەم ئوغلى ئەيسا ھەققىدە نىمە دىدىڭلار؟ دىدى. ھەزىرەتى جافەر: بىز ئەيسا ھەققىدە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئاللاھ تائالاھتىن ئىلىپ كەلگەن تەبلىقىنى سۆزلەيمىز. ئۇنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇلى ۋە ئەلچىسى ئىكەنلىكى، دۇنيا ۋە ئەرلەردىن ۋاز كىچىپ، ئاللاھقا مەھكەم باغلانغان ۋە ئىپپەتلىك مەريەمگە، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۇنىڭغا بەرگەن بىر سۆزى دەپ قوبۇل قىلىمىز. مەريەم ئوغلى ئەيسانىڭ تەرىپى بۇنىڭدىن ئىبارەتتۇر. ھەزىرەتى ئادەمنى تۇپراقتىن ياراتقىنىغا ئوخشاش، ھەزىرەتى ئەيسانىمۇ دادىسىز ياراتتى دىيىشى بىلەن نەجاشى قولىنى يەرگە ئۇزاتتى-دە، بىر ئوچۇم سامان ئالدى ۋە قەسەم ئىچىمەنكى مەريەم ئوغلى ئەيسا سىلەرنىڭ سۆزلىگىنىڭلاردىن پەرقلىق بىرسى ئەمەس، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا، بۇ سامان قەدەر پەرق يوق دىدى.

نەجاشىنىڭ سۆزىنى ئاڭلىغان ئەتراپىتىكى ھۆكۈمەر ئەمەلدارلىرى ۋە قوماندانلار، بىر-بىرىگە پىچىرلاپ، تەنە قىلىشقا باشلىدى. بۇنى كۆرگەن نەجاشى ئۇلارغا: «قەسەم ئىچىمەنكى، سىلەر نىمە دىسەڭلەر دەڭلار، مەن بۇلار توغرىسىدا ياخشى كۆز-قاراشتا بولدۇم» دىدى ۋە مۇسۇلمان مۇھاجىرلارغا بۇرۇلۇپ، «سىلەرنى ۋە سىلەر يېنىدىن كەلگەن ئۇ مۇبارەك زاتنى تەبرىكلەيمەن! مەن شۇنىڭغا ئىشەندىمكى، ئۇ ئاللاھنىڭ ئەلچىسى، بىز ئۇنى ئىنجىلدىمۇ كۆرگەن ئىدۇق، ئۇ ئەلچىنى، مەريەم ئوغلى ئەيسامۇ خەۋەر بەرگەن ئىدى. قەسەم ئىچەيكى، ئۇ مۇشۇ يەردە بولغان بولسا، ئۇنىڭ ئاياقلىرىنى كۆتۈرۈپ، يۇتتى يۇغان بولاتتىم! كىتىڭلار! دۆلىتىمدە قول ئۇزۇتۇپ باقمىغان، ھەر تۈرلۈك تاجاۋۇزدىن ئۇزاق تۇرۇپ، خاتىرجەملىك ئىچىدە باياشات ياشاڭلار! سىلەرگە يامانلىق قىلغانلارنى ھالاك قىلىمەن. ماڭا تاغدەك ئالتۇن بەرسىمۇ، سىلەرنىڭ بىرسىڭلارنىڭمۇ كۆڭلىنى يىرىم قىلمايمەن» دىدى.[67]

نەجاشى، قۇرەيشلىكلەردىن كەلگەن سوۋغاتلارنى، مىنىڭ بۇنىڭغا ئىھتىياجىم يوق! باشقىلارنىڭ مەندىن ھىلە بىلەن ئالغان مال-دۇنياسىنى، ئاللاھ ماڭا قايتۇرۇپ بەردى ۋە خەلقىمنى ماڭا ئىتائەت قىلغۇزدى. مەن ھەرگىزمۇ پارا ئالمايمەن دىگىنىچە، سوۋغاتلارنى ئۇلارغا قايتۇرۇپ بەردى. قۇرەيش ئەلچىلىرى، نەجاشىنىڭ يىنىدىن قۇرۇق قول قايتىشتى. بەختىيار نەجاشىنىڭ ئىسلامىيەتنى تاللىشى ئاسخابى كىرەمنى چەكسىز خوشاللىققا چۆمدۈردى.

---

[66] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:195؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 333~332،I.
[67] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، s:195؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 334،I.

# ئىغىر كۈنلەر ۋە مۇھاسىرە

مۇشرىكلەر، ئىسلامنىڭ قەبىلىلەردە ئورۇن ئېلىشى ۋە تارقىلىشىنى توسۇش ئۈچۈن تىرىشۋاتاتتى. بۇنداق بولىشىغا قارىماي مۇسۇلمانلار كۈندىن-كۈنگە كۆپەيدى. مۇسۇلمانلارغا قىلىنغان قىين-قىستاقلار ئۇلارنى يولىدىن تەۋرىتەلمىدى. ئەكسىچە، ئۇلارنى بىر-بىرىگە تېخىمۇ يېقىن قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئىتپاقلىشىشىغا سەۋەب بولدى. دىنغا تېخىمۇ يابىشىپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن جانلىرىنى پىدا قىلىشقا تەييار ئىدى. مەككە مۇشرىكلىرىنىڭ ئەنسىزلىكلىرى كۈچىيىپ، ئىسلامنىڭ نۇرى تېخىمۇ ئۇزاق يەرلەرگە چېچىلىشقا باشلىدى. ئەلچىلەرنىڭ قۇرۇق قول قايتىپ كېلىشى ۋە نەجاشىنىڭ مۇسۇلمان بولۇپ، مۇھاجىرلارنى قوغداپ ياخشى كۈتىۋالغانلىقىنى ئاڭلىشى بىلەن چاشلىرى تىك بولدى. بۇ ئىشلارنىڭ ئاچچىقىنى چىقىرىش ۋە ئىسلامىيەتنى يېلتىزىدىن يوقۇتۇش ئۈچۈن، «قەيەردە بولسا بولسۇن، مۇھەممەتنى كۆرگەن يەردە مۇتلەق ئۆلتۈرۈش شەرتتۇر» دەپ كەسكىن قارار ئېلىپ قەسەم ئۈستىگە قەسەم ئىچىشتى.

مۇشرىىلەرنىڭ بۇ قارارىنى ئاڭلىغان ئەبۇ تالىپ، جان-جىگەرى بولغان جىيەنىنىڭ بىخەتەرلىگى ئۈچۈن ئەندىشىگە چۈشتى. قەبىلىسىنى توپلاپ، كائىناتنىڭ سۇلتانى بولغان مۇھەممەتنى قوغداش بۇيرۇقى بەردى. هاشىم ئوغۇللىرى تۇققاندارچىلىق بۇرچىنى ئۆتەش ئۈچۈن بىرلىككە كېلىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئۇنىڭغا ئىشەنگەن پۈتۈن ئاسخابىنى، مەككىنىڭ شىمالى تەرىپىدىكى، بەيتۇللاھقا ئۈچ كېلومېتىر ئۇزاقلىقتىكى تۆپىلىككە جايلاشقان شېبقا يەنى ئەبۇ تالىپ مەھەللىسىگە تەكلىپ قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، پۈتۈن ئاسخابىنى توپلىدى ۋە شۇ يەردە قېلىشقا باشلىدى. هاشىم ئوغۇللىرىدىن پەقەت ئەبۇ لەھەب پەيغەمبەرىمىزنى قوغداشقا قارشى چىقتى ۋە شېبقا كەلمىدى. ئەبۇ لەھەبنى ئىچىگە ئالغان بارلىق مۇشرىكلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن پۇرسەت كۈتۈشكە باشلىدى.[68] مۇشرىكلەر، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابىنىڭ ئەبۇ تالىپ مەھەللىسىگە توپلانغانلىقىنى بىلگەندىن كېيىن، تەكرار يىغىن ئېچىپ، «مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆلتۈرۈلۈپ، قۇرەيشكە تەسلىم قىلىنمىسا، هاشىم ئوغۇللىرىدىن قىز ئالمايمىز!... ئۇلارغا قىزمۇ بەرمەيمىز!... ئۇلارغا هېچقانداق نەرسە ساتمايمىز!... ئۇلاردىنمۇ هېچقانداق نەرسە سېتىۋالمايمىز!... ئۇلار بىلەن پاراڭلاشمايمىز، كۆرۈشمەيمىز!... ئۇلارنىڭ ئۆيلىرىگە ۋە مەھەللىسىگە كىرمەيمىز!... ئۇلاردىن كەلگەن هەر قانداق سۈلھىنى هەرگىز قوبۇل قىلمايمىز!... ئۇلارغا هەرگىزمۇ ئىچ ئاغرىتمايمىز!... » مەنسۇر بىن ئىكرىمە ئىسمىدىكى بىر مۇشرىكنىڭ بىر قەغەزگە يازغان بۇ قارارغا تامغا باستى. ھەممە كىشىگە بۇنىڭغا رىئايە قىلىشى لېكىرەكلىكىنى ئەسكەرتىپ، كەبە تاملىرىغا ئاستى.

بۇ خەۋەرنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلى تولىمۇ يېرىم بولۇپ دەرھال دۇئا قىلدى. دۇئاسى قوبۇل قىلىنىپ، مەنسۇر دىگەن ئەبلەخنىڭ قوللىرى قۇرۇپ كەتتى. مۇشرىكلەر ئەنسىزلىك ئىچىگە چۈشتى ۋە « قاراڭلار! هاشىم ئوغۇللىرىنىڭ زۇلۇمى دەستىدىن ئۇنىڭ قولى قۇرۇپ، مۇشۇ كۈنگە قالدى» دېيىشتى. ئەقلى هوشۇنى تېپىش بەدىلىگە، تېخىمۇ ئازدى. شېبقا بارىدىغان يولغا قاراۋۇللار قويدى. ئۇ يەرگە بارىدىغان يېمەك-ئىچمەك، كىيىم-كېچەكلەرنىڭ ئەۋەتىلىشىگە توسقۇنلۇق قىلدى. مەككىگە كەلگەن سودىگەرلەرنىڭ ماللىرىنى ئۇ يەردە ساتماسلىقنى، مۈرىتى كەلسە يۇقىرى باھا بىلەن ئۆزلىرى سېتىۋالدىغانلىقىنى بىلدۈردى. شۇنداق قىلىپ، شېبدىكىلەرنى ئاچلىقتىن ئۆلتۈردىغانلىقىنى، هاشىم ئوغۇللىرىنىڭ پۇشايمان قىلىپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى تەسلىم قىلدىغانلىقىنى ئويلاشتى. بۇ ئەھۋال هەر يىلى كەبىنىڭ زىيارەت مەۋسۈمىگىچە داۋام قىلاتتى.

ئۇلارنىڭ ئۆرۈپ-ئادىتى بويىچە، بۇ مەۋسۈمدە قان تۆكۈلسە بولمايتتى. بۇ سەۋەپتىن هاشىم ئوغۇللىرى بىخاراماں مەككىگە باراتتى ۋە بىر يىللىق تەمىناتىنى ئېلىۋېلىش ئۈچۈن تىرىشاتتى. ئۇلار بىر سودىگەردىن بىر نەرسە سېتىۋالاي دىسە، ئەبۇ لەھەب بىلەن ئەبۇ جەھىل دەرھال ئۇ يەرگە يېتىپ كېلەتتى ۋە «ئەي سودىگەر! مۇھەممەتنىڭ ئاسخابىغا قىممەت باھادا سېتىڭ، قىممەت باھادا بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇلاردىن هېچكىم مال سېتىۋالمىسۇن! ماللىرىڭلار سېتىلمىسا، بىز ھەممىسىنى سېتىۋالىمىز» دېيىشەتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار قىممەت باھا قوياتتى، مۇسۇلمانلار مال سېتىۋالالماي قايتىشاتتى...

بۇ يولدا، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، خەدىچە ئانىمىز ۋە هەزرىتى ئابۇبەكرى سىددىق پۈتۈن مال-بىساتىنى خەجلىدى. كىچىك باللارنىڭ ئاچلىقتىن ئاسمانغا تاقاشقان پەرياتلىرىنى پەسەيتىشكە تىرىشتى. غەلۋىدىكىلەر تۆكۈشى بىلەن باللارنىڭ قورسىقىنى دەرەخ يوپۇرماقلىرى بىلەن ئالداشقا باشلىدى. باللارنىڭ يىغىسىنى بېسىش ئۈچۈن، تېرىلەرنى يۇمشۇتۇپ ئوتتا پىشىرىپ بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز باشچىلىقىدىكى ئاسخابىلەر ئاچلىقتىن مۇبارەك قورساقلىرىغا تاش باغلىۋالدى. ئانىلار بولسا، باللارنىڭ دەستىدىن بىر تېرە

[68] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 140~130،I؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، 87~84،III.

بىر ئۈستىخان بولۇپ قالغان ئىدى. مۇشرىكلەردىن بەزىلىرىنىڭ ئىچى ئاغرىپ يوشۇرۇنچە يەيدىغان ئېلىپ كەلسە، ئۇنى ئۇرۇپ قوغلاپ چىقىراتتى. گەپنىڭ قىسقىسى بېرىش-كېلىش ئۈزۈلۈپ، يامان ئەھۋالدا قالغان ئىدى.

مۇشرىكلەر، ئۇلارغا قىلغان بۇ شىددەتلىك زۇلۇمىدىن، ھاشىم ئوغۇللىرىنىڭ مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى تەسلىم قىلىدىغانلىقىنى ساقلاپ ئولتۇرۇشتى. ئەبۇ تالىپ مەھەللىسىدىكى مۇسۇلمانلار بولسا، دەل ئەكسىچە، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى قوغداپ، ئۇنىڭغا كېلىدىغان ھەر قانداق بىر خەتەر ئۈچۈن تەييارلىقتا ئىدى. ئەبۇ تالىپ بولسا، ئېھتىمالى بولغان ھەر قانداق بىر سۇيىقەسىت ئۈچۈن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۇخلايدىغان يەرىگە مۇھاپىزەتچىلەر قوياتتى ياكى ئۆز ئۆيىدە مۇھاپىزەت قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بولسا، ئاللاھنىڭ ئەمرىنى ئورۇنداش، ئىسلامىيەتنى تارقىتىش ئۈچۈن بىر سېكۇنتمۇ بىكار تۇرمايتتى. ئىنسانلارنى دىنغا دەۋەت قىلماق، ئۇلارنى دوزاق ئازابىدىن قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن تىرىشاتتى. بۇ يولدا سەۋر-تاقەت بىلەن داۋام قىلدى. ئۇنى يالغانغا چىقارغان قۇرەيش مۇشرىكلەرىنىڭمۇ ئاچلىقنىڭ تەمىنى تېتىپ باقسۇن دەپ، بىر كۈنى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، «ئەي ئاللاھىم! ئۇلارغىمۇ، يۈسۈپ (ئەلەيھىسسالام) دەۋرىدىكى يەتتە يىللىق قۇرغاقچىلىق ئازابىنى بېرىپ ماڭا ياردەم قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى.

بۇ كۈندىن باشلاپ ئاسماندىن بىر تامچە يامغۇر ياغمىدى. يەر سۇ كۆرمەي چاك-چاك يېرىلدى. بىر تال گىياھمۇ قالمىدى. قۇرەيش مۇشرىكلەرى بۇ ئالامەتتىن چۆچۈدى. ئاچلىقتىن ئۆلگەن ھايۋانلارنى، ئىتلارنىڭ سېسىپ كەتكەن تېرىلىرنى يەپ جان ساقلىدى. ئۇلارنىڭ باللىرىمۇ ئاچلىقتىن نالە-پەرياد قىلدى. ھەتتا نۇرغۇنلىرى ئۆلۈپ كەتتى. ئاچلىقتىن ئاسمانغا قارىسا، ئاسمان تۇمانلىق كۆرۈنىدىغان بولۇپ قالدى. ئەقلى-ھوشۇنى يىغىپ، ئۇلارغا سالغان زۇلۇملىرىنى ھېس قىلغانمۇ بولدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئەبۇ سوفيان پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا ئەۋەتىلدى. ئەبۇ سوفيان: «ئەي مۇھەممەت! سەن ئۆزەڭنى ئالەملەرگە رەھمەت قىلىنىپ ئەۋەتىلدىم دەيسەن، ئاللاھقا ئىشىنىشنى، ئۇرۇق-تۇققانلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشنى تەبلىق قىلسەن، ھالبۇكى، سېنىڭ قەۋمىڭ قۇرغاقچىلىقتىن ۋە ئاچلىقتىن ئۆلىۋاتىدۇ، بۇ پالاكەتتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلغىن. ئاللاھ سېنىڭ دۇئارىڭنى قوبۇل قىلىدۇ. ئەگەر دۇئا قىلساڭ، بىز ساڭا ئىمان ئېيتىمىز!...» دەپ قەسەم ئىچتى.

شۇنداق قىلىپ، قىيىن-قىستاق ۋە زۇلۇملىرىنى بىر ياققا قايرىپ قويۇپ، قىينچىلىقتا قالغان مۇشرىكلەر، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يالۋۇرۇشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇلارنىڭ قىلغان-ئەتكەنلىرىنى يۈزىگە سالماي، «ئىمان ئېيتىمىز» دىگەن سۆزى ئۈچۈن، قوللىرىنى ئېچىپ دۇئا قىلدى. ئاللاھ تائالاھ، ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى ۋە مەككىگە شارىلدىتىپ يامغۇر ياغدۇردى. يەر سۇغا قېنىپ، ئۆسۈملۈكلەر يېپيېشىل ھالغا كەلدى. مۇشرىكلەر قۇرغاقچىلىقتىن قۇرتۇلغىنىغا خوش بولۇش ئۇ ياقتا تۇرسۇن، بەرگەن ۋەدىسىدىن يېنىۋېلىپ كۇپۇرلۇق قىلىشتى...

ئاللاھ تائالاھ ئۇلارغا جاۋاب قىلىپ، «دەل ئەكسىچە ئۇلار، (قۇرئان-كەرىم ۋە قايتا تىرىلىش ھەققىدە) گۇمان بىلەن مازاق (سېنىڭ بىلەن) قىلىدۇ. ئۇ ھالدا (ئەي ھەبىبىم!) ئاسماننىڭ بىر تۇمان ھالىغا كېلىدىغان ئۇ كۈننى ساقلا. ئۇ تۇمان، پۈتۈن ئىنسانلارنى قاپلايدۇ، ‹بۇ بەك يامان بىر ئازاپ! ئەي رەببىمىز! بۇ ئازاپنى بىزدىن ئۇزاق تۇتقىن، بىز ئىمان ئېيتايلى!› دىيىشىدۇ. ئۇلار ئۈچۈن چۈشۈنۈپ ئىبرەت ئېلىش قەيەردە تۇرۇپتۇ؟ ئۇلارغا ھەقىقەتنى ئېلىپ كەلگەن بىر پەيغەمبەر كەلسىمۇ، يەنە ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىدى. ئۇنى، ‹تەربىيە كۆرگەن مەجنۇن› دىدى. بىز بۇ ئازاپنى، (تۇمان ۋە ئاچلىقنى) ئازىراق ئۇزاقلاشتۇرساق، سىلەر يەنىلا كۇپۇرلۇق ۋە شېرىككە قايتىسىلەر. شىددەتلىك كۈچ بىلەن جازالىنىدىغان ئۇ كۈنى، مۇھەققەق ئۇلاردىن ئىنتىقام ئالىمىز. ئاللاھنىڭ ھەققى ئۈچۈن، مۇھەققەقكى بىز، بۇلاردىن (قۇرەيش) بۇرۇن، فىرئەۋۇن قەۋمىدىنمۇ ئىمتىھان (مۆھلەت ۋە كۆپ مال بېرىش بىلەن) ئالغان ئىدۇق. ئۇلارغا، شەرەپلىك بىر پەيغەمبەر (مۇسا ئەلەيھىسسالام) ئەۋەتتۇق. ئۇ، ئۇلارغا: ‹ئاللاھنىڭ قۇللىرىنى (ئىسرائىل ئوغۇللىرىنى) ماڭا بېرىڭلار. (ئۇلارنى ماڭا بېرىڭلار، يېقىنلىرىنى قويۇپ بېرىڭلار، ئۇلارغا ئازاب قىلماڭلار) مۇھەققەقكى مەن، ئاللاھ تائالاھ تەرىپىدىن سىلەرگە ئەۋەتىلگەن ھەق پەيغەمبەر بولىمەن. ئاللاھ تائالاھقا قارشى تەكەببۇرلۇق قىلماڭلار. چۈنكى مەن، داۋارىمنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى كۆرسەتكەن ئوچۇق ئىسپات ۋە مۆجىزىلەر بىلەن كەلدىم. بىلىڭلاركى، مەن، سىلەرنىڭ تاش ئېتىشىڭلاردىن، ئۆلتۈرۈرىشىڭلاردىن، سىلەرنىڭ ۋە مېنىڭ رەببىم بولغان ئاللاھتىن تىلەيمەنكى، ئۇ مېنى قوغدايدۇ. ئەگەر مېنى تەستىقلىماي ماڭا ئىمان كەلتۈرمىسەڭلار، مېنى ئۆز ھالىمغا قويۇپ بېرىڭلار. (ھەققىڭلارنى بەردىم، ھىچ بولمىغاندا ماڭا يامانلىقىڭلار كەلمىسۇن. ئۇلار ئىمان ئېيتمىغان ۋە ئۇنى يالغانچىغا چىقارغانغا ئوخشاش، دەل ئەكسىچە، ئۇلار ئەزىيەت بېرىشى بىلەن) مۇسا (ئەلەيھىسسالام) ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلىپ، ‹يا رەببى! بۇلار كۇپۇرلۇپ ئۈستىگە كۇپۇرلۇق قىلىپ تۇرغان بىر قەۋمدۇر› دىدى. ئاللاھ تائالاھ، مۇساغا (ئەلەيھىسسالام) ۋەھى قىلىپ، ‹قۇللىرىم (ئىسرائىل قەۋمى) بىلەن كېچىدە ئۇ يەردىن (مىسىر) ئايرىل! فىرئەۋۇن ۋە ئۇنىڭ ئەسكەرلىرى، ئايرىلغىنىڭلار ۋاقىت سىلەردىن خەۋەر تاپسا، قوغلاپ كلىدۇ (ئۇلار مۇتلەق سىلەرنى قوغلاپ كېلىدۇ). قەۋمىڭ بىلەن دېڭىزدىن ئۆتكەندىن كېيىن، ئۇنى ئەسلى پېتى قويۇپ قويغىن (ھاساڭنى تەكرار

ئۇرۇپ، ئوچۇق قالغان يوللارنى تاقىۋەتمە، ئوچۇق قالسۇن). چۈنكى، فىرئەۋۇن ۋە ئۇنىڭ ئەسكەرلىرى ئۇ يوللارغا كىرىپ سۇغا بوغۇلۇپ غەرىق بولىدۇ» دىدى» دىگەن مەنىدىكى ئايەتنى كەرىمنى چۈشۈردى. (دۇھان سۈرىسى، 24~9- ئايەت)

مۇشرىكلەر، «ئىمان ئېيتىمىز» دىگەن سۆزىدىن يېنىۋىلىپ، قايتا زۇلۇم قىلىشقا باشلىدى. ئاللاھ تائالاھ، بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ۋەھى قىلىپ، كەبە تاملىرىغا ئېسىلغان لەۋھەگە بىر دەرىخ قۇرۇتنى ئەۋەتكەنلىكىنى، ئۇ قۇرۇتنىڭ ئاللاھنىڭ ئىسمىدىن باشقا پۈتۈن ھەرىپلەرنى يىگەنلىكىنى بىلدۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئەبۇ تالىپقا: ئەي تاغا! مېنىڭ ئاللاھىم، قۇرەيشلەرنىڭ لەۋھەسىگە بىر قۇرۇتنى ئەۋەتتى. ئاللاھ تائالاھتىن باشقا، ئۇنىڭدا ئىسمى چىققان زۇلۇم، تۇققانلار بىلەن مۇناسىۋەتنى ئۈزۈش، بۆھتان... غا ئوخشاش نەرسىلەردىن ھىچ نەرسە قويمىدى، دىدى. ئەبۇ تالىپ: بۇنى ئاللاھىڭ خەۋەر بەردىمۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ھەئە، دىدى. ئەبۇ تالىپ دەرھال كىيىنىپ كەبىگە ماڭدى. مۇشرىكلەرنىڭ ئاقسۆڭەكلىرى ئۇ يەردە ئولتۇراتتى. ئەبۇ تالىپنىڭ كەلگىنىنى كۆرىشى بىلەن بەلكىم مۇھەممەتنى بىزگە تاپشۇرۇپ بېرىش ئۈچۈن كەلدى، دەپ ئويلاشتى. ئەبۇ تالىپ ئۇلارنىڭ يېنىغا كېلىپ: «ئەي قۇرەيش جامائەتى! ئەل-ئەمىن بولۇپ ھىچقاچان يالغان سۆزلەپ باقمىغان ئاكامنىڭ ئوغلى، سىلەر ئاسقان لەۋھەدىكى ئاللاھنىڭ ئىسمىدىن باشقا پۈتۈن خەتلەرنى بىر قۇرۇتنىڭ يەپ تۈگىتىۋەتكەنلىكىنى خەۋەر قىلدى. قېنى ئۇ يازغان لەۋھەنى كەلتۈرۈڭلار، كۆرۈپ باقايلى!... ئەگەر بۇ توغرا بولسا، قەسەم ئىچىمەنكى، بىز ئۇنى ئۆلگۈچە قوغدايمىز. سىلەرمۇ بۇ زۇلۇم ۋە ناچار مۇئامىلەڭلاردىن ۋاز كېچىڭلار...» دىدى.

مۇشرىكلەر ھاياجان ئىچىدە، كەبىنىڭ تېمىدىكى لەۋھەنى ئېلىپ كەلدى. ئەبۇ تالىپ: «ئوقۇڭلار» دىيىشى بىلەن ئۇلاردىن بىرسى ئۇنى ئوقۇش ئۈچۈن لەۋھەنى ئاچتى. كۆرگىنى بولسا، «بىسمىكە ئاللاھۇممە» دىن باشقا نەرسىنىڭ قالمىغانلىقىنى كۆردى. مۇشرىكلەر نىمە دىيىشىنى بىلەلمەي داڭ قېتىپ قالدى. بەزىلىرى ۋاز كېچىش ئۈچۈن، ئۈچ يىلدىن بېرى داۋام قىلىپ كەلگەن بۇ كۆڭۈلسىزلىكلەرنى ئۇنتۇپ، كۆڭۈلىرنى يارا قىلغان بۇ لەۋھەنى ئېلىپ تاشلىدى. ئەمما دۈشمەنلىكلىرىدىن ۋاز كېچەلمىدى. ئىسلامىيەتنىڭ تارقىلىشىنى توسۇش ئۈچۈن پۈتۈن يوللارنى سىناپ باقتى. ئۇلارنىڭ توسۇشىغا قارىماي، ئىسلامىيەت تىز سۈرئەتتە يېيىلىپ، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، ئىنسانلارنى قۇتۇلدۇرۇپ، ھەقىقەتنى سائادەتكە يەتكۈزىۋاتاتتى. بۇ سائادەتكە ئېرىشكەنلەر، بۇ نىمەت بىلەن شۈكرى قىلاتتى. مۇشرىكلەرنىڭ ھاقارەتلىرى ۋە قىيىن-قىستاقلىرى ئالدىدا ھەرگىزمۇ بوشاپ قالمايتتى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىلىرىنى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ دىنىغا بولغان ساداقىتىنى كۆرگەن نۇرغۇن كۆڭۈلىر، ئىسلام نۇرى بىلەن يورۇقلۇققا چىقىۋاتاتتى.

## ئاينىڭ ئىككىگە بۆلىنىشى

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئەڭ چوڭ مۆجىزىلىرىدىن بىرى ئاينىڭ ئىككىگە بۆلىنىشى ئىدى. ئەبۇ جەھىل ۋە ۋەلىد بىن مۇگىرەنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر مۇشرىك توپى، رەسۇل ئەكرەم سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزگە: ئەگەر سەن ھەقىقى پەيغەمبەر بولساڭ، ئاينىڭ يېرىمىنى كۇئايكئان تېغىغا، يېرىمىنى ئەبۇ كۇبەيس تېغىغا ئايرىپ كۆرسەت، دىدى. رەسۇل ئەپەندىمىز: ئەگەر بۇنى بىجا كەلتۈرسەم ئىمان ئېيتامسىلەر؟ دىدى. ئۇلار: ھەئە، ئىمان ئېيتىمىز، دىدى. ئەپەندىمىز ئاينى ئىككىگە ئايرىش ئۈچۈن ئاللاھقا دۇئا قىلدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام دەرھال پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە «بۇ كېچە مەككىلىكلەرگە بۇ مۆجىزنى كۆرىشى ئۈچۈن خەۋەر بەرگىن» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاينىڭ ئون تۆرتىنچى كۈنى، يۇمىلاق چىققان كېچىدە، ئاينىڭ ئىككىگە بۆلىنىدىغانلىقىنى، ئىبرەت ئېلىشنى خالايدىغانلارنىڭ ئۇ كېچىدە بۇ مەنزىنى كۆرۈشنى ئېيتتى. ئۇ كېچە پەيغەمبەرىمىز، مۇبارەك بارمىقى بىلەن ئىشارەت قىلىشى بىلەن ئاي ئىككىگە بۆلۈندى. يېرىمى كۇئايكئان تېغىدا، يېرىمىنى ئەبۇ كۇبەيس تېغىدا كۆرۈندى ۋە ئاخىرىدا قايتا ئاسماندا بىرلەشتى.

رەسۇلۇللاھ، ئاسخابىغا: «ئەي ئەبۇ سەلەمە بىن ئابدۇل ئەسەد، ئەركام بىن ئەبىل ئەركام! شاھىت بولۇڭلار!» دىدى. يېنىدىكى باشقا ئاسخابلارغىمۇ «شاھىت بولۇڭلار!» دىدى. مۈشرىكلەر ئوچۇق-ئاشكارە يەنە بىر مۆجىزە كۆرۈشتى. ئەمما ۋەدىسىدە تۇرماي ئىمان ئېيتمىغاندەك، باشقىلارنىڭ ئىمان ئېيتىشىغا توسقۇنلۇق قىلىش ئۈچۈن، «بۇ پەقەت ئۇنىڭ بىر سېھرىدۇر! ئەلۋەتتە پۈتۈن ئىنسانلارنى سېھرلىيەلمەيدۇ-دە!... باشقا يەردىن كەلگەن ئىنسانلاردىن بىر سوراپ باقايلى، ئۇلار بۇ ۋەقەگە شاھىت بولالامدۇ قېنى! ئەگەر كۆرگەن بولسا، مۇھەممەتنىڭ پەيغەمبەرلىك داۋاسى توغرا بولىدۇ. ئەكسى تەغدىردە ئۇ بىر سېھرگەر» دىيىشتى. كەلگەنلەردىن سوراشتى، ھەتتا باشقا يەرلەرگە ئادەم ئەۋەتىپمۇ باقتى. «شۇنداق، ئاينىڭ ئىككىگە بۆلۈنگەنلىكىنى كۆردۇق» دىگەن ئوخشاش بىر جاۋابنى ئېلىشتى. ئۇلار يەنە ئىنكار قىلدى. ئىنكار قىلغانلارنىڭ بېشىدا، ئەبۇ جەھىل بار ئىدى. ئىنسانلارنىڭ ئىمان

ئېيتىشنى توسۇش ئۈچۈن، «ئەبۇ تالىپنىڭ يېتىمىنىڭ سېھرى، ئاسمانلارغىمۇ تەسىر قىلدى!... » دەپ يۈرەكلەرنى ئالدىدى. ئۇنىڭ بۇ ئىنكارى سەۋەبىدىن، ئاللاھ تائالاھ، «قىيامەت كۈنى يېقىنلاشتى، ئاي ئىككىگە بۆلۈندى. ئۇلار (قۇرەيش كاپىرلىرى، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە ئىشارەت قىلىنغان) بىر مۆجىزە كۆرگەن ۋاقتىدا، (ئۇنى تەپەككۇر قىلىشتىن ۋە ئىمان ئېيتىشتىن) يۈز ئۆرىيدۇ ۋە ھەر ۋاقىتتىكىدەك (ئالدى-كەينى تۈگىمىگەن، تەسىر دائىرىلىك، قۇۋۋەتلىك) بىر سېھىر دەيدۇ ۋە ئۇلار (پەيغەمبەرنى ۋە مۆجىزىلەرنى) يالغانغا چىقىرىشتى. ئۆز ھاۋايى-ھەۋەسلىرىنىڭ (نەپسىنىڭ) كەينىگە كىرىپ، غەپلەتتە قېلىشتى. ھالبۇكى (جەننەت ئەھلىگە خەيرلىك بولغان، دوزاق ئەھلىگە بولسا، يامانلىق تەغدىر قىلىنغان) ھەر قانداق ئىشنىڭ ئاخىرى (جەننەت ئەھلى جەننەتكە، دوزاق ئەھلى دوزاققا كىرىدۇ) بولىدۇ. شۈبىسى ئايانكى، ئۇلارغا (مەككە مۇشرىكلىرىگە، قۇرئان-كەرىمدە، كېلىپ-كەتكەن ئۈممەتلەرگە ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئائىت، ئۇلارنى كۇپۇرلۇق ۋە جاھىللىقتىن) ۋاز كەچۈرۈش ئۈچۈن نۇرغۇن خەۋەرلەر كەلگەن ئىدى. كامالىغا يەتكەن بىر ھېكمەت ئىدى. (ئەگەر ئۇنى ئېتىراپ قىلمىغان ئەھۋالدا) ئۇ ئازاپ، (دوزاق ئازابى بىلەن قورقۇتقان) رەسۇلۇللاھ ھەرگىزمۇ پايدا قىلمايدۇ. ئۇ ھالدا (ئەي ھەبىبىم! ئۇلارغا ۋەزىپەڭنى، پەيغەمبەرلىكىڭنى تەبلىغ قىلىپ، ئۇلارنى ھەققە چاقىرغاندىن كېيىن) سەنمۇ ئۇلاردىن يۈز ئۆرىگىن. ئۇ دەۋەتچىنىڭ، (ئىسراپىل ياكى جەبرائىلنىڭ، كاپىرلارنى، ھەيۋىسىدىن نەپىسلەرنى) ئىنكار قىلىنغان نەرسىگە (ھېسابقا) دەۋەت قىلىنغان كۈن، (قورقۇسىدىن) كۆزلىرى ئۈمىتسىزلىك بىلەن يەرگە قاراپ (قورقۇنچ ۋە دەھشەتتىن قەيەرگە بېرىشىنى بىلەلمىگەن) يېيىلغان چېكەتكىلەردەك، يۈرەكلىرى چىقىدۇ. كاپىرلار، (بويۇنلىرىنى ئېگىپ) ئۇ دەۋەتچىگە يۈگۈرگەن ۋاقىت، (بۇ كۈن بىزگە نەقەدەر تەس بىر كۈن) دېيىشىدۇ» دىگەن مەنىدىكى ئايەتنى چۈشەردى. (قەمەر سۈرىسى، 8~1-ئايەت)

## رەببىم سىلەرگىمۇ ھىدايەت نېسىپ قىلسۇن!...

مۇشرىكلەرنىڭ، مۇسۇلمانلار ئۈستىدىن يۈرگۈزگەن ئۈچ يىللىق ئىقتىسادى جازاسىدىن كېيىن، نەجراندىن يىگىرمە ئەتراپىدا، بىر تۈركۈم كىشى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كەلدى. بۇلار خەبەشىستانغا بارغان ئاسخابىلار تەرىپىدىن ئىسلامىيەتنى ئاڭلىغان بولۇپ، ئىسلامىيەتنى ئۆگىنىۋېلىش ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرۈش مەقسىتىدە مەككىگە كەلگەن ئىدى. كەبە مۇئاززامىدا، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشتى ۋە نۇرغۇن سوئاللار سوراپ، ئارزۇ قىلغانلىرىدىنمۇ قانائەتلىك ۋە گۈزەل جاۋابلار ئېلىشتى. قۇرەيش مۇشرىكلىرى ئۇلارنى كۈزىتىپ تۇراتتى. ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئۇلارغا قۇرئان-كەرىمدىن ئايەتلەرنى ئوقۇدى. ئۇلار ھاياجان ئىچىدە كۆز-ياشلىرىنى باسالماي يىغلاشقا باشلىدى. ئاخىرىدا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دەۋىتى بىلەن مەمنۇن بولۇپ، خوشاللىق ئىچىدە شاھادەت كەلتۈرۈپ، مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندى. ئۇلار دۆلىتىگە قايتىش ئۈچۈن ئىجازەت ئالغاندا، ئەبۇ جەھىل ئۇلارنىڭ يېنىغا كېلىپ: بىز ھازىرغىچە سىلەردەك ئەخمەق ئىنسانلارنى كۆرمىدۇق!... ئۇنىڭ قېشىدا بىر قېتىم ئولتۇرۇپلا دىنىڭلاردىن چىقتىڭلار، نىمە دىسە تەستىقلىدىڭلار!... دەپ ھاقارەت مەنىسىدىكى سۆزلەرنى قىلدى. ئەمدىلا ئاسخاب بولغان بۇ كىشلەر: ئاللاھ تائالاھ سىلەرگىمۇ ھىدايەت ئاتا قىلسۇن، بىزگە قىلغان ھاقارەت ۋە جاھىللىقىڭلارنى، بىز سىلەرگە قىلالمايمىز. گەرچە بىز سىلەرنىڭ ھېچقانداق ھەققىڭلارغا كىرمىگەن بولساقمۇ، شۇنى بىلىپ قېلىڭلار، بىر قانچە جاھىلنىڭ سۆزىگە كىرىپ، نېسىپ بولغان بۇ نىممەتىمىزدىن ئايرىلىپ قېلىشنى خالىمايمىز. بۇ ھەق دىنىدىن ھەرگىزمۇ قايتمايمىز، دەپ جاۋاب بەردى.[69]

ئاللاھ تائالاھ، بۇ ۋەقەدىن كېيىن، «بۇنىڭدىن (قۇرئان-كەرىم) بۇرۇن، ئۇلارغا كىتاب بەرگەن شۇنداق ئىنسانلار باركى، ئۇلار بۇنىڭغا (قۇرئان-كەرىمگە) ئىشىنىدۇ. ئۇلارغا (قۇرئان-كەرىم) ئوقۇلغاندا، ‹بۇنىڭغا ئىشەندۇق، گۇمانىمىز يوقكى، بۇ ئاللاھتىن كەلگەن ھەقتۇر. ھەقىقەتەن بىز بۇنىڭدىن بۇرۇنمۇ ئىسلامنى قوبۇل قىلغانلاردىن ئىدۇق› دەيدۇ. نەتىجىدە، ئۇلارنىڭ سەۋر-تاقەت كۆرسەتكەنلىكى ئۈچۈن، مۇكاپاتلىرى ئىككى ھەسسە بېرىلىدۇ. ئۇلار يامانلىقنى ياخشىلىققا بۇرايدۇ. ئۇلارنى رىزىقلاندۇرغان نەرسىلىرىمىزدىن (خەيرلىك ئىشلارغا) خەجلەيدۇ. ئۇلار يامان سۆزلەرنى ئاڭلىغان زامان ئۇنىڭدىن ئۇزاق تۇرۇپ، ‹بىزنىڭ ئەمەللىرىمىز بىزگە ئائىت، سىلەرگە سالاملار بولسۇن، بىز جاھىللەرنى ئىزدىمەيمىز (دوست بولۇشنىمۇ خالىمايمىز) دەيدۇ›.» دىگەن مەنىدىكى ئايەتنى كەرىمنى چۈشۈردى. (كاسساس سۈرىسى، 52~56-ئايەت)

[69] ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، 200~199:s؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،392~391،I.

# مۇسىبەتلىك يىل

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ چوڭ ئوغلى قاسىم، ئون يەتتە ئايلىق ۋاقتىدا ۋاپات بولغان ئىدى. بۇ قايغۇلۇق ۋەقەدىن كېيىن، ئىككىنچى ئوغلى ئابدۇللاھمۇ ۋاپات بولدى. مۇبارەك پەيغەمبەرىمىز مۇبارەك كۆزلىرىدىن ياشلار ئاققۇزغان ھالدا: ئەي تاغ! مېنىڭ بېشىمغا كەلگەن ئىش، سېنىڭ بېشىڭغا كەلگەن بولسا، بەرداشلىق بېرەلىگەن بولامتىڭ! دەپ قايغۇسىنى ئىپادىلىدى. ھەزرىتى خەدىچە ئانىمىز: يا رەسۇلۇللاھ! ئۇلار ھازىر قەيەردە؟ دىگەن سوئالىغا: ئۇلار جەننەتتە، دەپ جاۋاب بەردى. كائىناتنىڭ سۇلتانى سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئىككى ئوغلىنىڭ ۋاپات بولىشى بىلەن مۇشرىكلەرنىڭ گۆلقەقەلىرى ئېچىلىپ كەتتى. ئەبۇ جەھىلدەك كاپىرلار، بۇنى پۇرسەت بىلىپ، «مۇھەممەتنىڭ نەسەبى ئۈزۈلۈپ، ئۇنىڭ نەسلىنى داۋام قىلدۇرىدىغان بىر ئوغۇل پەرزەنتى قالمىدى. ئۇ ۋاپات بولىشى بىلەن تەڭ شۆھرىتىمۇ يوقايدۇ» دەپ، ئەتراپقا پىتنە-پاسات تارقاتتى. شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھ: «(ھەبىبىم!) ھەقىقەتەن، بىز ساڭا كەۋسەرنى بەردۇق (كەۋسەر كۆلچىكىنى، نۇرغۇن نىممەت ئاتا قىلدۇق). ئۇ ھالدا، رەببىڭ ئۈچۈن ناماز قىلغىن، قۇربانلىق قىلغىن... ئەسلىدە، نەسلى قۇرۇغان بولسا، ساڭغا تىل ئۇزاتقان، ئۇ نائىنساپلاردۇر... (سېنى نەسلىسىز دىگەن ئۇ كىشلەر، ئۆزلىرى نەسلىسىز، شەرەپسىز ۋە نامازسىزلاردۇر. ساڭا كەلسەك، ئەي ھەبىبىم! سېنىڭ پاك نەسلىڭ، شان-شەرىپىڭ قىيامەت كۈنىگىچە داۋام قىلىدۇ. ئۇ دۇنيادا ساڭا، ئەقلىڭگە كەلمىگىدەك شان-شۆھرەتلەر سېنى كۈتۈپ تۇرۇپتۇ» دىگەن مەنىدىكى كەۋسەر سۈرىسىنى چۈشۈرۈپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا تەسەللى بەردى.

رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ ئوغۇللىرىنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىنكى كۈنلەردە، ئەبۇ تالىپ، كۈندىن-كۈنگە ئاجىزلاپ كېسلى ئېغىرلاشتى. بۇنى تۇيغان قۇرەيش مۇشرىكلىرى، «ئەبۇ تالىپ ساغلام ۋاقتىدا، مۇھەممەتنى قوغداش يولىدا بەكمۇ پىداكارلىق كۆرسەتتى. ئەمدى پۇتى گۆرگە ساڭگىلىدى، ئاخىرقى نەپەسلىرىدە بولسىمۇ، بىر يوقلاپ بارايلى. چۈنكى، ھامزاغا ئوخشاش تەڭداشسىز ئەرەپ پالۋىنى ۋە ھەيۋىتى، پەھلىۋانلىقى بىلەن قۇياشتەك ھەر يەردە چاقناپ تۇرغان ئۆمەر مۇسۇلمان بولدى. كۈنلەر ئۆتكەنسىرى، ئەرەپ قەبىلىلىرىدىكى ئىنسانلار توپ-توپ بولۇپ ئۇنىڭغا مايىل بولۇپ كېتىپ بارىدۇ. مۇسۇلمانلارنىڭ سانى كۈندىن-كۈنگە كۆپىيىپ، ئاۋازى چىقىشقا باشلىدى. بۇنداق ۋەزىيەتتە، يا بىز ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشىمىز، يا ئۇلار بىلەن جەڭ قىلىشقا تەييار تۇرۇشىمىز كېرەك بولۇپ قالدى. ئەبۇ تالىپنىڭ يېنىغا بېرىپ ئەھۋالدىن خەۋەردار قىلايلى-دە، بىز تەرەپتىن سەپ ئالسۇن، ئۇنىڭ دىنىغا يان بېسىشتىن ساقلايلى. ئۇمۇ بىزنىڭ دىنىمىزغا ھۇجۇم قىلمىسۇن» دەپ ئويلاپ ۋە ئەبۇ تالىپنىڭ قېشىغا كېلىشتى.

ئۇكبە، شەيبە، ئەبۇ جەھىل، ئۈممەييە بىن ھالەفتەك تونۇلغان مۇشرىكلەر، ئەبۇ تالىپنىڭ ياستۇقىنىڭ قېشىغا كېلىپ ئولتۇرغان ھالدا: سېنىڭ ئۇلۇغلۇقىڭغا ئىشىنىمىز ۋە سېنىڭ ئۈستۈنلۈككە ئېگە بولغان شەخس ئىكەنلىكىڭنى ئېتىراپ قىلىمىز. شۇڭلاشقا، ساڭا ھېچقاچان دۈشمەنلىك قىلمىدۇق. شۇنىڭدىن ئەنسىرەيمىزكى، سەن ئۆلگەندىن كېيىن، مۇھەممەت بىز بىلەن قارشىلىشىپ دۈشمەنلىكنى داۋام قىلىدۇ. بىزنى ئۇنىڭ بىلەن ياراشتۇرغۇنكى، بىر-بىرىمىزنىڭ دىنىغا ھۇجۇم قىلىشمايلى، دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئەبۇ تالىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى چاقىرىپ: قۇرەيشنىڭ پۈتۈن ئاقسۆڭەكلىرى سېنىڭدىن، ئۇلارنىڭ دىنلىرىغا ئارلاشماسلىقىڭنى ئۆتۈندى. بۇنى قوبۇل قىلساڭ، ئۇلار سېنىڭ ئەمرىڭگە ئىتائەت قىلىپ، ساڭا ياردەمچى بولىدىكەن، دىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى: ئەي تاغا! مەن ئۇلارنى پەقەت بىر ئېغىز سۆز بىلەن دەۋەت قىلىشنى خالايمەنكى، ئۇ سۆز بىلەن پۈتۈن ئەرەپلەر، ئۇلارغا باش ئېگىدۇ. ئەرەپ بولمىغانلارمۇ ئۇلارغا باج تۆلەيدىغان بولىدۇ، دىدى. بۇ جۈملىنى قۇرەيشنىڭ بايلىرىغىمۇ ئېيتتى. ئەبۇ جەھىل: بولىدىغان گەپكەن، بىزنىڭ ئۇنىڭ ئون ھەسسىسىنى دەيمىز، نىمە گەپتى ئۇ؟ دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «لا ئىلاھە ئىللاللاھ» دىسەڭلەر ۋە سىلەر چوقۇنغان ئۇ بۇتلارنى يوق قىلساڭلار، دىيىشى بىلەن مۇشرىكلەر: سەن بىزدىن بۇنىڭدىن باشقا بىر نەرسە سورىغىن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سىلەر قۇياشنى قولۇمغا ئېلىپ بەرسەڭلارمۇ، مەن بۇنىڭدىن باشقا بىر نەرسە سورىمايمەن، دىدى. مۇشرىكلەر: يا ئەبەل قاسىم! تولىمۇ غەلىتە بىر تەكلىپ قويدۇڭ، بىز سېنىڭ يۈز-خاتىرەڭنى قىلىۋاتىمىز، ئەمما سەن بىزنىڭ يۈزىمىزنى قىلمىدىڭ! دىگىنىچە قايتىپ كېتىشتى. ئۇلار كېتىشى بىلەن ئەبۇ تالىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: سېنىڭ قۇرەيشكە قويغان تەلىپىڭ، تولىمۇ ئورۇنلۇق بىر تەلەپ بولدى، دىدى. تاغىسىنىڭ بۇ سۆزى ئۇنى ئۈمۈتلەندۈردى ۋە تاغىسىنىڭ ئىمانغا كېلىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلىپ، ئەي تاغا! بىر قېتىم بولسىمۇ، «لا ئىلاھە ئىللاللاھ» دىگىنكى، قىيامەت كۈنى ساڭا شاپائەت قىلاي! دىدى. ئەبۇ تالىپ: خەلقىنىڭ، مېنى ئۆلۈمدىن قورقۇپ مۇسۇلمان بوپتۇ دىيىشىدىن قورقىۋاتىمەن، بولمىسا، سېنىڭ يۈزىڭنى قىلغان بولاتتىم، دىدى ۋە نەپسىگە يېڭىلىپ ئۆزۈن ئۆتمەي كېسەللىك سەۋەبىدىن ۋاپات بولدى.

ئەي جاھاننىڭ پادىشاھى، ئەي بارچىغا سۇلتان،
ئەي پەرىشتىدىن ئۇستۇن، ئاخىرقى ۋە تەڭداشسىز پەيغەمبەر.
«لىمە ئاللھى ۋاقتۇن» بىرەر ھالىڭدىن خەۋەر،
سەنسەن بەدەنگە ھايات، تىلغا تەم، كۆڭۈلگە سۇلتان.

ئەھمەت، مۇھەممەت، مەھمۇت، دائىم ماختار سېنى ئاللاھ،
سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن پۈتەر لا ئىلاھە ئىللەللاھ.
بۇندىكى نازۇك سىرنى چۈشەنمەس، بىلمەس گۇمراھ،
ئۆز ئىسمى بىلەن يازدى سېنىڭ ئىسمىڭنى رەھمان.

سېنى سۆيگەن قۇللارمۇ سۇلتان بولىدۇ شاھىم،
ئۇلتۇر كۆڭۈل تەختىمگە ئەي يىگان پادىشاھىم.
بەكمۇ سۆيىمەن سېنى بولسىمۇ كۆپ گۇناھىم.
ئىشەندىمكى سۆيگەنلەر سۆيۈنەر ئىكرامىڭدىن.

قانداقمۇ سۆيمەيمەنكى بەدىنىمدە جېنىمسەن،
ھۆرمىتىڭدىن بار بولدۇم، سەۋەبى ھاياتىمسەن.
تومۇرۇمدا قېنىمسەن، ماڭا مەندىن يېقىنسەن،
سەن ئاشىقلارغا مەشۇق ۋە ھەر جانلارغا جانان.

ھەر دەرتكە داۋا سەنسەن، ھەر روھقا شىپا سەنسەن،
كۆزگە سۈرمە، باشقا تاج، قەلپلەرگە جۇلا سەنسەن.
ھەبىبۇللاھسەن، پەرىشتە ئالىمنىڭ تاجدارىسەن.
باشقا ئىشىك چېكەلمەس سېنى بىرئاز تونىغان.

ئەۋلىيانىڭ باشچىسى، ئالىملارنىڭ رەھبىرى،
تەشرىپىنى سۆيۈندۈرگەن يەتتە قات ئاسمان يېرى.
ئىنسانلارغا جىنلارغا ھەقنىڭ ئاخىرقى پەيغەمبىرى.
تۈپراق ئاستىدا قالسۇن ئىشكىڭدە قۇل بولمىغان.

# ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىزنىڭ ۋاپات بولىشى

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ دەردىگە دەرمان بولغان يىگىرمە تۆت يىللىق سەپدىشى، ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىزمۇ، دەرىت ۋە كۆڭۈلسىزلۈكلەر بىلەن تولغان ئۈچ يىللىق مۇھاسىرىدىن يەنى ھىجرەتتىن ئۈچ يىل بۇرۇن، رامىزان ئېيىنىڭ باشلىرىدا 65 يېشىدا ۋاپات بولدى. كائىناتنىڭ پەخرى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ھەزرىتى خەدىچە ئانىمىزنى ئۆز قولى بىلەن يەرلىككە قويدى. ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ تولىمۇ پەرىشان بولدى. بىر يىل ئىچىدە ھەزرىتى خەدىچە ئانىمىز ۋە تاغىسى ئەبۇ تالىپنىڭ ۋاپات بولىشى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى دەرتكە مۇپتىلا قىلدى. بۇ سەۋەپتىن بۇ يىل «سەنەتۇل ھۈزۈن» يەنى مۇسىبەت يىلى دەپ ئاتالدى.

ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىزنىڭ ۋاپاتى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ھەددىدىن ئارتۇق پەرىشان قىلغان ئىدى. چۈنكى ئۇ ئەڭ بۇرۇن ئىمان ئېيتقان ۋە ئەڭ بۇرۇن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى قوللىغان ئىدى. شۇنداقلا ئۇنىڭ ئەڭ چوڭ ياردەمچىسى ۋە تەسەللى قايىنىقى ئىدى. پۈتۈن كىشلەر ئۇنىڭغا دۈشمەن بولغاندا، مۇھەببەتكە تولغان قەلبى بىلەن ئۇنى قويىنىغا ئالغان ئىدى. پۈتۈن مال-دۇنياسىنى

ئىسلامىيەت ئۈچۈن سەرىپ قىلغان، پەيغەمبىرىمىزنىڭ خىزمىتىنى قىلىش ئۈچۈن كېچە-كۈندۈز دىمىگەن ئىدى. ھاياتى بويىچە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلىنى ھېچ يېرىم قىلمىغان بولۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ قىلغانلىرىنى ھەر ۋاقىت ئەسلەپ تۇراتتى.

بىر كۈنى ھەزرىتى خەدىچە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئىزدەپ تالاغا چىققان ئىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئىنسان شەكلىدە ئۇنىڭغا كۆرۈندى. ھەزرىتى خەدىچە ئانىمىز، ئۇنىڭدىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى سوراشنى ئارزۇ قىلسىمۇ، دۈشمەن كىشىلەردىن بولۇپ قالمىسۇن دەپ قايتىپ كەلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى ئۆيىدە كۆرىشى بىلەن بۇ ئىشنى سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «سېنىڭ كۆرگىنىڭ ۋە مېنى سوراشقا تەمشەلگىنىڭ، ئۇ كىشىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟ ئۇ جەبرائىل (ئەلەيھىسسالام) ئىدى. ساڭا سالام يەتكۈزۈپ قويۇشىمنى ئېيتىپ، شۇنىمۇ ساڭا دەپ قويۇشۇمنى قوشۇمچە قىلدى. «ئۇنىڭغا، جەننەتتە مەرۋايىتتىن ياسالغان بىر ئىمارەت تەييارلايمىز. ئەلۋەتتە، ئۇ يەردە قىيىنچىلىق، كۆڭۈل ئاغرىقى، جاپا-مۇشەققەت دىگەنلەرنى كۆرمەيدۇ» دىدى.

## كارغا كەلمىگەن قوللار

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ئىنسانلارنىڭ ئەڭ بەختلىكى بولغان ئاسخابىلىرىغا، دۇنيادا ئوخشىشى بولمىغان سۆھبەتلەرنى ئېچىپ ئۇلارنىڭ قەلبىنى نۇرلاندۇراتتى. چۈشۈرۈلگەن ئايەت كەرىملەرنى ئۇلارغا ئىزاھلاپ، سۆزلىمىگەن ۋە ئۇلار چۈشەنمىگەن ھېچ نەرسە قالمايتتى. بۇنىڭ بىلەن بىرگە مۇشرىكلەرنىڭمۇ ئىمانغا كېلىشى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ قېشىغا بېرىپ زېرىكمەستىن دىنغا دەۋەت قىلاتتى. بۇ ئەھۋاللاردىن ئەبۇ جەھىل ۋە ۋەلىد بىن مۇگىرە، «ئەگەر، مۇھەممەت بۇنداق داۋام قىلسا، ھەممىمىزنى دىنىمىزدىن چىقىرىپ، بۇتلارغا چوقۇنىدىغان ئادەم قالمىغۇدەك» دېيىشەتتى. بىر كۈنى، بۇ ئىشنى تۈگىتىش ئۈچۈن، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۆلتۈرۈشنىڭ كويىغا چۈشتى. ئەبۇ جەھىل، ۋەلىد بىن مۇگىرە ۋە مەخسۇم ئوغۇللىرىدىن بىر نەچچە قىزىق قاننى ئېلىپ بەيتۇللاھقا كەلدى. ئۇ ۋاقىت سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ناماز قىلىۋاتقان ئىدى. ئەبۇ جەھىل قولىغا ئالغان تاش بىلەن ئالدىغا قاراپ ماڭدى. قوللىرى بوشلۇقتا قالغان پېتى ھېچ ئىش قىلالماستىن تۇرغان يېرىدە تىكىرقاپ قالدى. قانداق كەلگەن بولسا، ئۇلارنىڭ قېشىغا شۇنداق قايتىپ باردى ۋە قولىدىكى تاش يەرگە چۈشتى.

يەنە شۇ تاشنى مەخسۇم ئوغۇللىرىدىن بىرسى ئېلىپ، قېنى قاراپ تۇرۇڭلار! ئۇنى ئۆلتۈرىمەن دىگەن پېتى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە تەرەپكە ماڭدى. يېقىنلاپ بارا-بارمايلا كۆزى كۆرمەس بولۇپ قالدى. بۇنى كۆرگەن مەخسۇم ئوغۇللىرى ھەممىسى بىللە پەيغەمبەرىمىزگە قاراپ ماڭدى. ئۇلارمۇ كېلە-كەلمەيلا كۆزلىرى ھېچ نەرسە كۆرەلمىدى، پەقەت پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئاۋازىنىلا ئاڭلىيالىدى. ئاۋازى چىققان تەرەپكە قاراپ ماڭسا، ئاۋاز ئارقا تەرەپتىن، ئارقا تەرەپكە ماڭسا، ئالدى تەرەپتىن چىقىشقا باشلىدى. ئاخىرىدا گاڭگىرغىنىچە كەلگەن يەرىگە كېتىشتى. بۇ ۋەقەدىن كېيىن ئاللاھ تائالاھ: «ئۇلارنىڭ ئالدىغا سېپىل قويدۇق، كۆزلىرىنى پەردە بىلەن توسىۋەتتۇق، ئەمدى ھەرگىزمۇ كۆرەلمەيدۇ» دىگەن مەنىدىكى ئايەتى كەرىمنى نازىل قىلدى. (ياسىن سۈرىسى، 9-ئايەت)

## تائىپەلەرنى ئىمانغا چاقىرىش

مۇشرىكلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ نۇرغۇن مۆجىزىلىرىنى كۆرۈپ تۇرۇپمۇ، جاھىللىقلىرى تۈپەيلىدىن ئىمان ئېيتىشمىغان ئىدى. بۇنىڭ ئۈستىگە، مۇسۇلمان پەرزەنتلىرىگە، قېرىنداشلىرىغا، ئۇرۇق-تۇققان ۋە دوست-بۇرادەرلىرىگە جاپا-مۇشەققەت سېلىشتا ھېچ توختاپ قالمايتتى. ئۇلارنىڭ توختىماي ئېشىپ بىرىۋاتقان زۇلۇم ۋە ئىشكەنجىلىرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلىنى يېرىم قىلاتتى. مەككە ئەتراپىكى تائىپەلەرنىڭ يېنىغا بېرىپ ئۇلارنى دىنغا دەۋەت قىلىشقا قارار بەردى. بۇ سەۋەپتىن، زەيد بىن فارىسە بىلەن ئۇلارنىڭ يېنىغا باردى. تائىپەلەرنىڭ ئاقسۆڭەكلىرىدىن ئامىر ئوغۇللىرى: ئابدى يالىل، ھابىب ۋە مەسۇد بىلەن كۆرۈشتى. ئۇلارغا ئىسلامنى چۈشەندۈرۈپ، ئاللاھ تائالاھقا ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلدى. ئۇلار ئىمان ئېيتمىغاننى ئاز دەپ ھاقارەت قىلىشتى ۋە «ئاللاھ تائالاھ پەيغەمبەر ئەۋەتىش ئۈچۈن، سېنىڭدىن باشقا بىرسىنى تاپالماپتىمۇ؟ يۇرتىمىزدىن يوقال، قەيەرگە بارساڭ بارغىن!... سېنىڭ قەۋمىڭ، سۆزلىرىڭگە ئىشەنمىسە، ئەمدى كېلىپ بىزنى ئىزدەپ تاپتىڭمۇ؟ قەسەم ئىچىمىزكى، بىزمۇ سەندىن ئۇزاق تۇرىمىز. ھېچقانداق ئارزۇ-ئارمىنىڭنى قوبۇل قىلمايمىز» دېيىشتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ قېشىدىن كۆڭلى يېرىم ھالدا قايىتتى. سەكىپ قەبىلىسىگە كۈنلەرچە، ئايلارچە ئىسلامغا دەۋەت قىلسىمۇ ھېچبىرى ئىمان ئەتمىدى، ئەكسىچە ئۇنى

مازاق قىلدى ۋە ئەزىيەت بېرىپ ئازارلىدى. چەۋرە-چۆرىسى بولسا، ئۇ ماڭغان يولغان تىزلىپ چالما-كېسەك قىلىشتى. ئائىپەلىك ياشلارنىڭ ئاتقان تاشلارنى توساپ قېلىش ئۈچۈن، ھەزرەتى زەيىت بەدىنىنى قالقان قىلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بىر يامانلىق كېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا تىرىشاتتى. ھەزرەتى زەيىت، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىدا پەرۋانىدەك ئايلىنىپ ئۇنىڭغا ئېتىلغان تاشلارنى ئۆز بەدىنى بىلەن توسايتتى. خۇددى ھاياتىنى بۇ كۈن ئۈچۈن پىدا قىلىشنى ساقلاۋاتقاندەك قىلاتتى! ئۇلار، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىگە تاش ئېتىپ، ئۇنىڭغا زۇلۇم ۋە ئىشكەنجە قىلىپ مەملىكەتلىرىدىن چىقىرىشقا تىرىشىۋاتاتتى.

ھەزرەتى زەيىت، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى قوغداش يولىدا، تاشلار ئۇنىڭ بېشىغا، بەدەنلىرىگە، پۇت-قولىغا ئارقا-ئارقىدىن تېگىپ ئۇنىڭ بەدەنلىرى قانغا بويالغان ئىدى. پۈتۈن كۈچى ۋە جېنى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى قوغدايتتى ۋە بار ئاۋازىنى يىغىپ تۇرۇپ، «ئۇنداق قىلماڭلار!... ئاتماڭلار!... ئۇ ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى! ئۇ پەيغەمبەردۇر!... مېنى پارچە-پارچە قىلساڭلار مەيلى، ئۇنىڭغا زىيانكەشلىك قىلماڭلار!...» دېگىنچە ۋارقىراپ-جارقىرايتتى. ھەزرەتى زەيىتتىن ئۆتۈپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە تەككەن تاشلار مۇبارەك پەيغەمبەرىمىزنىڭ پۇتلىرىنى قانغا بويىغان ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، پەرىشان، ھارغىن ۋە يارىلانغان ھالەتتە، ئۇتبە ۋە شەيبە ئىسمىدىكى ئىككى قېرىندىشىنىڭ بېغىغا يېقىنلاشتى. پۈتۈن مۆمىنلەر ئۇنىڭ ئۈچۈن جان پىدا قىلىشتا ھېچ ئىككىلەنمەيتتى، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز مۇبارەك ئاياغلىرىدىكى قانلارنى سۈرتتى ۋە تاھارەت ئالدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇلار دەرخ سايىسى ئاستىدا ناماز قىلدى ۋە قوللىرىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ ئاللاھقا مۇناجەت قىلىشتى.

بۇ ئەھۋاللارنى باغ ئېگىلىرى يىراقتىن كۆزىتىپ تۇراتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بېشىغا كەلگەنلەرنى كۆرۈپ ئۇنىڭ غەيرىيلىقىغا شاھىت بولۇشقان ئىدى. ئۇلارنىڭ قەلبلىرى يۇمشاپ، ئادداس ئىسمىدىكى بىر قۇلىدىن ئۇنىڭغا ئۈزۈم ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۈزۈمنى بىسمىللاھ دەپ يېدى. بۇنى ئاڭلىغان خىرىستىيان قۇل: بىللاردىن بىرى بۇ يەردە ياشاۋاتىمەن، ھازىرغىچە بۇنداق بىر سۆز ئاڭلاپ باقمىغان ئىدىم، بۇ قانداق بىر كالام ئەمدى؟ دەپ سورىدى.

رەسۇلۇللاھ: سەن قەيەرلىك؟ دېدى. ئادداس: نىنەۋەللىك، دېدى. رەسۇلۇللاھ: يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇرتىدىن ئىكەنسەن، دېدى. ئادداس: سەن يۇنۇسنى قانداق تونۇيسەن؟ بۇ يەردە ئۇنى ھېچكىم تونۇمايدۇ، دېدى. رەسۇلۇللاھ: ئۇ مېنىڭ قېرىندىشىم، ئۇمۇ ماڭا ئوخشاش پەيغەمبەر ئىدى، دېدى. ئادداس: بۇ گۈزەل چىرايىنىڭ، بۇ تاتلىق سۆزلەرنىڭ ئېگىسى يالغان سۆزلىمەس، مەن ساڭا ئىشەندىم، سەن ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرى ئىكەنسەن، دېدى-دە، مۇسۇلمان بولدى ۋە يا رەسۇلۇللاھ! بىللاردىن بىرى بۇ زالىم يالغانچىلارغا قۇل بولدۇم، ھەممە ئادەمنىڭ ھەققىنى يەيدۇ، ئالدايدۇ، ھېچ ياخشى تەربىيىنى كۆرمىدىم، مال-دۇنيا توپلاپ، شان-شۆھرەت قوغلىشىش ئۈچۈن ھەر ئىشنى قىلىشتىن يانمايدۇ، ئۇلارغا نەپرەتلىنىمەن. سىز بىلەن بىرلىكتە كېتىشنى، سىزنىڭ خىزمىتىڭىزنى قىلىش بىلەن شەرەپلىنىپ، ئەخمەق ۋە جاھىللەرنىڭ سىزگە قىلغان ھۆرمەتسىزلىك ۋە ھۇجۇملىرىنىڭ نىشانى بولاي، سىزنىڭ مۇبارەك تېنىڭىزنى قوغداش ئۈچۈن جېنىم پىدا بولسۇن! دېدى.[70]

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز تەبەسسۇم بىلەن: ھازىرچە خوجايىنىڭ بىلەن قالغىن! ئۇزۇن ئۆتمەي نامىم ھەر يەرگە تارقىلىدۇ، شۇ چاغدا سەن مېنىڭ قېشىمغا كەلگىن، دېگەندىن كېيىن، ئازىراق دەم ئالدى ۋە مەككىگە قاراپ يول ئالدى. مەككىگە يېقىن كەلگەندە، بىر بۇلۇت كېلىپ ئۇلارغا سايە تاشلىدى. دىققەت بىلەن قارىغاندا ئۇنىڭ جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى كۆردى. بۇ ھادىسىنى ئائىشە سىددىق ۋالىدەمىزگە سۆزلەپ بەرگەن ئىدى.

«ساھىھى بۇخارى»-دە ۋە ئەخمەت بىن خەنبەلنىڭ «مۇسنەت»-دە، بىر كۈنى ئائىشە ۋالىدەمىز: يا رەسۇلۇللاھ! سىزنىڭ بېشىڭىزغا ئۇھۇت كۈنىدىنمۇ جاپالىق بىر كۈن كەلدىمۇ؟ دەپ سورىشىغا، رەسۇل: قەسەم ئىچەيكى، سىزنىڭ قەۋمىڭىزدىن شۇنداق ئەزىيەت كۆردۇمكى، ئۇھۇت ئۇرۇشىدىكى كاپىرلاردىن ئۇنچىلىك ئەزىيەت تارتمىغان ئىدىم، دېدى.

ئىبنى ئابدى يالىل بىن ئابدى كۇلالغا، مەقسىتىمنى ئاڭلاتقىنىمدا (پەيغەمبەرلىكىمنى ۋە ئۇنى دىنغا دەۋەت قىلغىنىمدا) قوبۇل قىلمىدى. ئۇلارنىڭ قېشىدىن شۇنداق بىر كۆڭۈلسىزلىك ئىچىدە قايتتىمكى، تاكى قارنى سەئالىب دېگەن يەرگىچە ئەسلىمگە كېلەلمىدىم. ئۇ يەردە ئاسمانغا قارىدىم. بىر بۇلۇتنىڭ ماڭا سايە تاشلاپ تۇرغىنىنى كۆردۈم. سىنچىلاپ قاراپ بۇلۇتنىڭ ئىچىدە جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ بارلىقىنى كۆردۈم. ئۇ ماڭا ندا قىلىپ: يا مۇھەممەت! ھەققى ئۇلۇغ ھەزرەتلىرى، سىزنىڭ قەۋمىڭىزنىڭ سۆزلىرىدىن خەۋەردار بولدى. سېنى قوغداشنى خالىمىغانلىقىغىمۇ گۇۋاھ بولدى. ساڭا تاغلارنىڭ مۇھەككىلى بولغان شۇ پەرىشتىنى ئەۋەتتى، نىمىنى خالىساڭ شۇنى ئەمىر قىلغىن... دېدى. ئۇ پەرىشتە قېشىمغا كېلىپ: يا مۇھەممەت! ھەققى ئۇلۇغ ھەزرەتلىرى، ھەزرەتى

---

[70] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،42؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، III،135~137.

جەبرائىلنىڭ دىگىنىگە ئوخشاش تاغلارنىڭ مۇھەككىلى بولغان مېنى ساڭا ئەۋەتتى. نىمنى ئەمىر قىلساڭ شۇنى بىجا كەلتۈرىمەن. ئەگەر شۇ ئىككى ئېگىز تاغنى (كۇئايكئان ۋە ئەبۇ كۇبەيس تېغى) مەككىلىكلەرنى يەر بىلەن يەكسەن (مۇشرىكلەرنىڭ ھەممىسىنى) قىلىشقا ئەمىر قىلساڭ، ئۇنى بىجا كەلتۈرەي! دىدى. مەن رازى بولمىدىم ۋە ئۇنىڭغا: (ياق! مەن ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلدىم) ئاللاھ تائالاھنىڭ بۇ مۇشرىكلەرنىڭ نەسلىدىن، پەقەت جانابى ئاللاھقا ئىبادەت قىلغان ۋە ئاللاھ تائالاھقا شېرىك قوشمىغان بىر نەسلىنىڭ پەيدا بولىشىغا دۇئا قىلمەن، دىدىم.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تائىپتىن مەككىگە قايتىش يولىدا، ناھلە مەھەللىسىدە ئازىراق ئارام ئېلىشقا ئەمىر قىلدى. بىرلىكتە ناماز قىلىشتى. نۇسايبىن جىنلىرىدىن بىر گۇرۇپ ئۇ يەردىن ئۆتكەن ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئوقۇۋاتقان قۇرئان-كەرىمنى ئاڭلاپ توختاپ قېلىشتى. ئاخىرىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن كۆرۈشۈپ مۇسۇلمان بولۇشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا: «قەۋمىڭلارغا بېرىش بىلەنلا، مېنىڭ ئىمانغا دەۋىتمنى ئۇلارغىمۇ دەۋەت قىلىڭلار، ئۇلارمۇ ئىمانغا كەلسۇن!» دىدى. ئۇ جىنلار قەۋمىگە بېرىپ بۇنى سۆزلىشى بىلەن قەۋمىدىكى پۈتۈن جىنلار مۇسۇلمان بولدى.[71] بۇ ۋەقە قۇرئان-كەرىمنىڭ جىن سۈرىسى ۋە «بۇخارى» ۋە «مۇسلىم» ئىسمىدىكى مەشھۇر ھەدىس كىتاپلىرىدا بىلدۈرۈلگەن ئىدى. بۇ ۋەقەدىن كېيىن ئۇلار يولىنى مەككىگە داۋام قىلدى.

## «لا ئىلاھە ئىللەللا» دەپ قۇرتۇلۇڭلار

ھەببى ئەكرەم ۋە نەبى مۇھتەرەم ئەپەندىمىز، مۇتىم بىن ئادىنىڭ ھىمايىسىدە مەككىگە كەلدى ۋە ئىنسانلارنى ئىمانغا دەۋەت قىلىشنى داۋام قىلدى. بۇ ئەھۋال ئاستىدا مۇشرىكلەر، بۇرۇنقىسىدىنمۇ بەكىرەك ئازدى ۋە زۇلۇم، قىين-قىستاقنى ھەددىدىن ئاشۇردى. شۇنىڭ بىلەن جانابى ئاللاھ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە، كەبىنى زىيارەت قىلىش مەۋسۇمىدە بۇ يەرگەن كەلگەن ئەرەپ قەۋىملەرى بىلەن كۆرۈشۈپ ئۇلارنى ئىمانغا چاقىرىشقا ئەمىر قىلدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، بۇ ئەمىرنى ئالغاندىن كېيىن، مەككە ئەتراپىدىكى زۇلمەجاز، ئۇكاز ۋە مەجەننە بازارلىرىغا بىرىپ قەبىلىلەرنى ئاللاھ تائالاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىگە ۋە ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشقا چاقىرىپ، ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ئىشىنىشكە دەۋەت قىلدى. ئەگەر بۇنى قوبۇل قىلسا، جانابى ھەقنىڭ ئۇلارغا جەننەتنى بىرىدىغانلىقنى ئېيتتى. ئەپسۇس، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يالۋۇرۇپ تۇرۇپ قىلغان بۇ دەۋەتلىرىگە بىر ئادەممۇ قۇلاق سېلىپ قويمىدى. بەزىلەر قاپاقلىرىنى تۈرۈشۈپ ھاقارەت قىلدى. قۇرەيش مۇشرىكلىرىمۇ ئۇلارنىڭ پېيىغا چۈشۈپ بارغانلا يېرىدە ئۇلارنىڭ يامان گېپىنى قىلاتتى.

ئىمامى ئەخمەت، بەيخەكى، تابەرانى ۋە ئىبنى ئىسھاقلارنىڭ قارىشىغا قارىغاندا، رەبىئا بىن ئابباد: «يىگىتلىك چاغلىرىم ئىدى، دادام بىلەن مىنا تېغىغا بارغان ئىدۇق. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام، ئەرەپ قەبىلىلىرىنىڭ تۇرغان يەرلىرىگە بىرىپ، ‹ئەي پالانچى ئوغۇللىرى! چوقۇنىۋاتقان شۇ بۇتلاردىن ۋاز كېچىڭلار! ئاللاھ تائالاھقا شېرىك قوشماستىن ئىبادەت قىلىڭلار، ماڭا ئىشىنىپ، مېنى قوللاڭلار، مەن جانابى ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ۋە بۇ ۋەزىپىنى پۈتتۈرگىچە سىلەرنىڭ تەرىپىڭلاردىن مۇھاپىزەت قىلىنىشىم ئەمىر قىلىنغان ھەق پەيغەمبەر بولىمەن› دىدى.

ئارقىسىغا بىر مۇنچە ئادەمنى ئەگەشتۈرىۋالغان، كۆزى ئالغاي، چاچلىرىنى ئۆرۈۋالغان بىر ئادەممۇ، ‹ئەي پالانچى ئوغۇللىرى! بۇ سىلەرنى، لات ۋە ئۇززا ئىسمىدىكى بۇتلارغا چوقۇنۇشتىن توساپ، ئۆزىنىڭ ئويدۇرۇپ چىقارغان دىنغا دەۋەت قىلىدۇ!... ئۇنىڭدىن ھەزەر ئەيلەڭلار... ئۇنىڭ سۆزىنى تىڭشىماڭلار ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلماڭلار!...› دەيتتى. مەن دادامغا: بۇ كىشى كىم؟ دەپ سورىدىم. دادام: ئۇنىڭ تاغىسى ئەبۇ لەھەب، دىدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

تابەرانى، تارىك بىن ئابدۇللاھ: «رەسۇل ئەلەيھىسسالامنى زۇلمەجاز بازارىدا كۆرگەن ئىدىم. ئىنسانلارنىڭ ئوچۇق ئاڭلىشى ئۈچۈن، يۇقىرى ئاۋازدا، ‹ئەي ئىنسانلار! لا ئىلاھە ئىللەللاھ (ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر) دەپ قۇرتۇلۇڭلار› دەپ ۋارقىرايتتى. ئۇنىڭغا ئەگىشىپ كەلگەن بىر توپ كىشىلەر ئۇنىڭغا تاش ئاتقاچ، ‹ئەي جامائەت! ئىشەنمەڭلار!... ئۇنىڭدىن ھەزەر ئەيلەڭلار!... چۈنكى ئۇ بىر يالغانچى!... › دەپ ۋارقىرايتتى. ئۇلارنىڭ ئاتقان تاشلىرى پەيغەمبەرىمىزنىڭ مۇبارەك پۇتلىرىنى قانىتىۋەتكەن ئىدى. ئۇ يەنىلا ھىچ تېرىكمەستىن كىشلەرنى دىنغا دەۋەت قىلىۋاتاتتى. ‹بۇ يىگىت كىم؟› دەپ سورىدى بىرى. ‹ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرىدىن

[71] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،212.

بىرى› دەپ جاۋاب بىرىشى بىلەن، ‹تاش ئاتقان كىم؟› دەپ سورىدى. تاش ئاتقان كىشى، ‹ئۇنىڭ تاغىسى ئەبۇ لەھەب› دەپ جاۋاب بەردى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ئىمام بۇخارىنىڭ «تارىخۇل كەبىر» ۋە تابەرانىڭ «مۆجەمۇل كەبىر»-دە، «مۇدرىك بىن مۇنىب، دادىسىدىن، دادىسىمۇ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىپ، ‹دادام بىلەن مىناغا كېلىپ قونغان ئىدۇق. ئۇ يەردە بىر توپ ئىنسانلارغا ئۇچۇردۇق، بىر كىشى ئۇلارغا: ‹ ئەي ئىنسانلار! لا ئىلاھە ئىللەللاھ دەپ قۇرتۇلۇڭلار!› دەيتتى. ئەتراپتىكى ئىنسانلار ئۇنىڭ گۈزەل جامالىغا تىكىلەتتى، بەزىلىرى ئۇنىڭ بېشىغا توپا چاچسا، بەزىلىرى ئاغزىنى بۇزۇپ ئۇنىڭغا ھاقارەت قىلاتتى. بۇ ئەھۋاللار تاكى چۈشكىچە داۋام قىلدى. بۇ چاغدا كىچىك بىر قىزچاق قولىدا سۇ كۆتۈرگەن پېتى ئۇنىڭ قېشىغا كەلدى-دە، ئۇنىڭ بۇ ھالىنى كۆرۈپ يىغلاشقا باشلىدى. ئۇ كىشى سۇنى ئىچكەندىن كېيىن، قىزچاققا قاراپ، ‹ئەي قىزىم! دادام تۇزاققا چۈشۈپ، خورلىنىپ ئۆلىدىغان بولدى دەپ قورقمىغىن!› دىدى. بىز بۇ كىشى بىلەن قىزنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى سورىدۇق. ئۇلار: ئۇ كىشى بولسا ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرىدىن مۇھەممەت بولىدۇ، قىزچاق بولسا، قىزى زەينەپ دەپ جاۋاب بەردى» دەپ رىۋايەت قىلىنغان ئىدى.

سائىت بىن يەھيا بىن سائىت ئەلئەمەۋى «مەگازى»-دە، دادىسىنىڭ سۆزىنى نەقىل كەلتۈرۈپ، ئۇمۇ ئەبۇ نائىمدىن، ئابدۇراخمان ئامىردىن، ئۇمۇ نۇرغۇن كىشلەردىن رىۋايەت قىلغان ئىدى. ئۇلار: سۆيۈملۈك پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بىر كۈنى ئۇكاز بازىرىغا بارغان ئىدى. ئۇ بەنى ئامىر قەبىلىسىنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇلارغا: ئەي بەنى ئامىر! سىلەردىن پاناھلىق تىلگەن بىرسىگە قانداق مۇئامىلە قىلىسلەر؟ دىدى. ئۇلار: بىزگە بىرسى كېلىپ چوڭ سۆزلىيەلمەيدۇ، بىزدىن خەۋەرسىز تاك قىلىپ چېكەلمەيدۇ، دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: مەن ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرى، سىلەرنىڭ قېشىڭلارغا كېلىپ ئاللاھنىڭ ماڭا بەرگەن پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزگۈچە مېنى ھىمايە قىلامسىلەر؟ دىدى. ئۇلار: سەن قۇرەيشتە كىمنىڭ پۇشتىدىن؟ دىدى. پەيغەمبەرىمىز: ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرىنىڭ، دىدى. ئۇلار: ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرىدىن بولساڭ، نىمە ئۈچۈن ئۇلار سېنى ھىمايە قىلمىدى؟ دىدى. پەيغەمبەرىمىز: مېنى يالغانچى دىگەنلەرنىڭ باشلامچىسى شۇلار بولدى، دىدى. بەنى ئامىر قەۋمى دىدىكى: بىز سېنىڭ سۆزلىرىڭنى قوبۇل قىلمايمىز ۋە ساڭا ئىمان كەلتۈرمەيمىز، پەقەت سەن پەيغەمبەرلىك ۋەزىپەڭنى ئىنسانلارغا يەتكۈزگۈچە سېنى قوغدايمىز. دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇلارنىڭ قېشىدا پاناھلاندى. بۇ چاغدا بەنى ئامىرنىڭ ئاقسۆڭەكلىرىدىن بەيھارا بىن فارىس، بازاردا سودا-سېتىقلىرىنى تۈگىتىپ ئۇلارنىڭ قېشىغا كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرسىتىپ: ئۇ كىم؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: مۇھەممەت بىن ئابدۇللاھ، دىدى. بەيھارا: سىلەرنىڭ ئۇنىڭ بىلەن نىمە ئىشىڭلار بار؟ يېنىڭلاردا ئولتۇرغۇزۇۋالغۇدەك، دېيىشى بىلەن ئۇلار: بىزدىن پاناھلىق تىلىدى. ئۆزىنى ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرى دەيدۇ. پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزگىچە ئۆزىنى ھىمايە قىلىشنى تەلەپ قىلدى، دىدى. بۇنى ئاڭلىغان بەيھارا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بۇرۇلۇپ، «سېنى ھىمايە قىلماق، پۈتۈن ئەرەپلەرنىڭ ئوقىغا، كۆكسىمىزنى تۇتۇپ بەرگەندەك بىر ئىش» دىدى ۋە قەۋمىگە، «يۇرتىغا، سىلەردىن باشقا يامان بىر نەرسە بىلەن قايتقان بىرسى يوقتۇر. دىمەك سىلەر پۈتۈن ئەرەپلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلدىڭلار، ئۇلارنىڭ ئوقىغا مەيداڭلارنى تۇتتۇڭلار-ھە!... ئەگەر قەۋمى، ئۇنىڭدىن بىر ياخشىلىق كۆرگەن بولسا، باشتا ئۆزلىرى قوغدىغان بولاتتى. سىلەر، قەۋمى تەرىپىدىن يالغانچى بولۇپ، يەكلەنگەن بىرسىنى ھىمايە قىلىۋاتىسلەر!... سىلەر ھەقىقەتەن خاتا ئويلاپ قالدىڭلار!...» دىدى. ئاخىرىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قاراپ، «دەرھال ئارىمىزدىن ئايرىلىپ، ئۆز قەۋمىڭگە كەت... قەسەم ئىچىمەنكى، ھازىر قەۋمىڭنىڭ ئىچىدە بولمىغان بولساڭ، بوينۇڭنى ئۈزۈپ تاشلىغان بولاتتىم!...» دەپ بەدبەختىلىك قىلدى. بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، كۆڭلى يېرىم ھالدا تۆگىسىگە مىندى. ئەخلاقسىز بەيھارا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى تۆگىسىدىن چۈشۈرۈۋەتتى. بۇ ۋەقەنى كۆرگەن ئاسخابى كېرەملەردىن بىرى بولغان دابائا بىنتى ئامىر ئىسمىدىكى بىر خانىم، پەرياد سېلىپ، «ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەلچىسىگە قىلىنغان بۇ ھاقارەتنى قانداقمۇ راۋا كۆرىسلەر؟ مېنىڭ يۈزۈم ئۈچۈن بولسىمۇ، رەسۇلنى ئۇلارنىڭ قولىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان بىرسى يوقمۇ؟» دەپ تۇۋقانلىرغا ۋارقىرىدى. تاغىسىنىڭ ئوغۇللىرىدىن ئۈچ كىشى دەرھال بەختىسىز بەيھاراغا قاراپ ماڭدى. بەيھارانىڭ قەۋمىدىن ئىككى كىشى ئۇنىڭغا ياردەم قىلىش ئۈچۈن كەلگەن بولسىمۇ، ئۇلارنى بەيھارا بىلەن قوشۇپ ئۇردى. بۇ ۋەقەنى كۆرۈپ تۇرغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۆزى ئۈچۈن ئۇرۇشقان ئۈچ كىشىگە، «يا رەببىم! بۇ ئۈچ كىشىگە بەرىكەت ئېھسان قىلغىن، بەيھاراغا ياردەم قىلغانلارنى بولسا، رەھمىتىڭدىن ئۇزاق قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى.

خەيرلىك دۇئا قىلغان ئۇ كىشلەر مۇسۇلمان بولۇپ شەرەپلەندى، باشقىلىرى بولسا كاپىر پېتى جان بەردى. بەنى ئامىر قەبىلىسىدىكىلەر، يۇرتلىرىغا قايتقاندىن كېيىن، قەبىلىسىدىكى ساماۋى كىتاپلارنى ئوقۇغان ياشانغان بىر كىشىگە، بولۇپ ئۆتكەن ئىشلارنى سۆزلەپ بەردى. ئۇ كىشى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئىسمىنى ئاڭلىشى بىلەن، «ئەي بەنى ئامىر! سىلەر نىمە قىلدىڭلار!

ئىسمائىل ئوغۇللىرىدىن ھېچبىرى ھازىرغىچە پەيغەمبەرلىك داۋاسىدا يالغان سۆزلىمىگەن. مۇھەققەكى، ئۇنىڭ سۆزلىرى توغرا ۋە ھەقتۇر. قاچۇرۇپ قويغان بۇ پۇرسەتنى قايتۇرۇپ كەلمەك تەستۇر» دەپ ئۇلارنى تىللىدى.

> نە بولار تاجىم كەبى بېشىمدا كۆتۈرسەم سېنى دائىم،
> قەدىمىسىنىڭ سۈرتكۈچى بول ھەزرىتى شاھ رەسۇلىنىڭ،
> پەيغەمبەرلىك گۈلزارىنىڭ گۈلى- ئۇ قەدەم ساھىبىدۇر،
> بەختىيا تۇرما كۆزۈڭ سۈر قەدىمىگە ئۇ گۈلىنىڭ.
>
> سۇلتان بىرىنچى ئەخمەت (باھتى)

# مىراج

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، بۇ شەكىلدە ئۇچىراتقانلا قەبىلىنى ئىسلامغا چاقىردى ۋە ئۇلارغا ئۆزىنى ھىمايە قىلىپ، ئىنسانلارغا ئىسلامنى يەتكۈزىشىگە ياردەمچى بولۇشىنى تەلەپ قىلدى. ئەمما ھېچكىم مۇسۇلمان بولمىدى ۋە ئۇنىڭغا ياردەممۇ قىلمىدى. ئەكسىچە، ئۇنى ھاقارەتلەپ، زۇلۇم، ئىشكەنجە، مازاقلار بىلەن يالغانچىغا چىقاردى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، ھەددىدىن زىيادە ھېرىپ-چارچاش، ئۇسسۇزلۇق، ئاچلىق سەۋەبىدىن پەرىشان ھالغا كەلگەن ئىدى. ئەتىگەندىن كەچكىچە بۇ ھال داۋام قىلاتتى. كەبىگە كەلگەن ئىنسانلارنىڭ مۇسۇلمان بولىشنى توسىغاننى ئاز دەپ، ئۇنىڭغا زۇلۇم قىلىشتىن تەپ تارتمايتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۈچۈن بارىدىغان بىر يەر قالمىغان بولۇپ، ھەر يەر دۈشمەن بىلەن تولغان ئىدى. ئۇ كېچە، ئۇددۇل تاغىسى ئەبۇ تالىپنىڭ قىزى ئۈممى ھانىنىڭ، ئەبۇ تالىپ مەھەللىسىدىكى ئۆيىگە كەلدى.

ئۈممى ھانىنى، ئۇ چاغدا تېخى ئىمان ئېيتمىغان ئىدى. «كىم» دەپ سورىشى بىلەن رەسۇلۇللا ئەپەندىمىز: تاغاڭنىڭ ئوغلى مۇھەممەت، قوبۇل قىلساڭ، مېھمان بولۇپ كەلدىم، دىدى. ئۈممى ھانى: ساڭا ئوخشاش راستچىل، ئىشەنچىلىك، ساپ ۋە شەرەپلىك مېھماننى جان دەپ قوبۇل قىلمەن، بالدۇراق دەپ قويغان بولساڭ، ساڭا بىر نەرسىلەر تەييارلىغان بولاتتىم، ھازىر يىگۈدەك بىر نەرسە يوق، دىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: كۆڭلۈم بىر نەرسە تارتمايدۇ ھازىر، پەقەت ئالللاھقا يالۋۇرۇپ ئىبادەت قىلغۇدەك بىر يەر بولسا يېتىدۇ، دىدى.

ئۈممى ھانى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۆيىگە باشلىدى. پەيغەمبەرىمىزگە، بىر ئەدىيال، چۆگۈن ۋە داس بەردى. كەلگەن مېھماننى ياخشى كۈتىۋالماق، قوغدىماق ئەرەپلەر ئۈچۈن شەرەپلىك بىر ئىش ھېسابلىناتتى. ئۆيىدىكى مېھمانغا بىر كېلىشمەسلىك كەلسە، ئۆي ئېگىسى ئۈچۈن نومۇسلۇق بىر ئىش ئىدى. ئۈممى ھانى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مەككىدە دۈشمەنلىرىنىڭ كۆپلىكىنى،

ھەتتا ئۇنى ئۆلتۈرۈشنىڭ پېيىغا چۈشكەنلەرنىڭ بارلىقنى بىلگەچكە، ئۆز شەرىپىنى قوغداش ئۈچۈن تاڭ ئاتقۇچە چارلاپ دەپ ئويلىدى-دە، دادىسىنىڭ قىلىچىنى ئېلىپ، ئۆيىنىڭ ئەتراپىنى ئايلىنىشقا باشلىدى.

ئۇ پادىشاھلىق بەختى ئۇ قەدرى ئۇلۇغ،
ئۇممى خانى خانەسىدە ئىدى كېچە.

رەسۇلۇللاھ ئۇ كۈنى بەكمۇ پەرىشان بولغان ئىدى. تاھارەت ئېلىپ، رەببىگە يالۋۇرۇپ، ئاللاھنىڭ قۇللىرىنىڭ ئىمانغا كېلىپ، سائادەتكە ئېرىشىشى ئۈچۈن دۇئا قىلىشقا باشلىدى. بەكمۇ ھارغىن، ئاچ قورساق ۋە كۆڭلى بۇزۇلغان ئىدى. ئەدىيالغا يۆگەنگەن پېتى ئۇخلاپ قالدى.

ئۇ چاغدا ئاللاھ تائالاھ، جەبرائىل ئەلەيھسسالامغا، «سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمنى بەكمۇ پەرىشان قىلدىم. مۇبارەك بەدىنىنى، نازۇك قەلبىنى بەكمۇ ئازارلىدىم. شۇنداق تۈرۈقلۇق يەنە ماڭا يالۋۇردى. مەندىن باشقا بىر نەرسە ئويلىمىدى. بارغىن، ھەبىبىمنى ئېلىپ! جەننەت ۋە دوزاقنى كۆرسەتكىن. ئۇنى ۋە ئۇنى سۆيگەنلەرگە تەييارلىغان نىممەتلەرنى كۆرسۇن. ئۇنىڭغا ئىشەنمىگەن، سۆزلىرى، ھەرىكەتلىرى ۋە يازغان خەتلىرى بىلەن ئۇنى ئازارلىغانلارغا تەييارلىغان ئۇ ئازاپنى كۆرسۇن. ئۇنىڭغا مەن تەسەللى بېرىمەن، ئۇنىڭ نازۇك قەلبىدىكى يارىلارنى مەن داۋالايمەن» دىدى.

جەبرائىل ئەلەيھسسالام، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇنى تاتلىق ئۇيقۇدا كۆردى. ئويغۇتۇشقا كۆڭلى قىيمىدى، ئىنسان شەكلىدە كەلگەن بولۇپ، پەيغەمبىرىمىزنىڭ تاپىنىغا سۆيدى. يۈرىكى ۋە قېنى بولمىغانلىقى ئۈچۈن، سوغۇق كالپۇكى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئويغىتىۋەتتى. جەبرائىل ئەلەيھسسالامنى دەرھال تونىدى ۋە «ئەي جەبرائىل قېرىندىشىم! بۇنداق تۇيۇقسىز كېلىشىڭنىڭ سەۋەبى نىمە، بولمىسا بىر خاتالىق ئۆتكۈزدىممۇ، ماڭا بىر يامان خەۋەر ئېلىپ كەلدىڭمۇ؟» دىدى ۋە ئاللاھنىڭ غەزىپىدىن قورقتى.

جەبرائىل ئەلەيھسسالام: «ئەي پۈتۈن كائىناتنىڭ ئەڭ ئۇستۇنى! ئەي ئاللاھنىڭ سۆيۈملۈكى، ئەي پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەپەندىسى، ياخشىلىقلارنىڭ مەنبەسى، ئۇستۇنلۈكلەرنىڭ باشلانغۇچى بولغان شەرەپلىك ۋە ئۇلۇغ پەيغەمبەر! رەببىڭ ساڭا سالام ئېيتتى ۋە سېنى دەرگاھىغا چاقىردى، مەرھەمەت قىلغىن ئورنىڭدىن تۇر» دىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز تاھارەت ئالدى. جەبرائىل ئەلەيھسسالام، مۇبارەك پەيغەمبىرىمىزنىڭ بېشىغا نۇردىن بىر سەللە، ئۇستىگە نۇردىن بىر كىيىم كىيدۈردى، مۇبارەك بېلىغا ياقۇتتىن بىر پوتا تاقىدى. مۇبارەك قولىغا تۆت يۈز تال مەرۋايىت بىلەن بىزەلگەن، زۇمرۇتتىن بىر ھاسا تۇتقۇزدى. ھەر بىر تال مەرۋايىت زۆھرە يولتۇزىدەك چاقناپ تۇراتتى. مۇبارەك پۇتىغا يېشىل زۇمرۇتتىن بىر كەشە كەيدۈردى. ئاخىرىدا قول تۇتۇشۇپ كەبىگە كەلدى. بۇ يەردە جەبرائىل ئەلەيھسسالام، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك كۆكسىنى ياردى ۋە يۈرىكىنى چىقىرىپ زەمزەم سۈيى بىلەن يۇيدى. ئاخىرىدا ھىكمەت ۋە ئىمان بىلەن تولغان بىر داسقا سېلىپ، كۆكسىنى ئېتىپ قويدى.

ئاخىرىدا جەبرائىل ئەلەيھسسالام، جەننەتتىن ئېلىپ كەلگەن بۇراك ئىسىمدىكى ئاق رەڭلىك ھايۋانغا ئىشارەت قىلىپ، «يا رەسۇلۇللاھ! بۇ ھايۋانغا مىن! پۈتۈن پەرىشتىلەر يولۇڭغا قاراپ قالدى» دىدى. بۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلى يېرىم بولۇپ، خىيالغا پاتتى. ئاللاھ تائالاھ، جەبرائىل ئەلەيھسسالامغا: «ئەي جەبرائىل! ئۇنىڭدىن سورىغىن، ھەبىبىم نىمە ئۈچۈن پەرىشان» دەپ سوئال قويۇشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «مەن ھەقىقەتەن ئىززەت-ئىكرامغا ئېرىشتىم. شۇنى ئويلاپ قالدىمكى، قىيامەت كۈنى ئاجىز بولغان ئۈممىتىمنىڭ ھالى قانداق بولىدۇ؟ ئەللىك مىڭ يىل، ئاراسات مەيدانىدا پىيادا بۇنچىلىك جىق گۇناھنى قانداق تارتىدۇ ۋە ئوتتۇز مىڭ يىللىق يول بولغان سىرات كۆۋرۈكىدىن قانداق ئۆتىدۇ» دىدى.

ئىلاھى پەرمان كېلىپ، «ئەي ھەبىبىم! ئۆزەڭنى خوشال تۇتقىن، سېنىڭ ئۈممىتىڭنىڭ ئەللىك مىڭ يىللىق يولىنى بىردەملىك بىر يول قىلىمەن» دىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇراكقا مىندى. بۇراك بىر قەدەمدە كۆز بىلەن كۆرەلىگەن يەردىنمۇ ئۇزاققا يەرگە يۈرەتتى. سەپەردە، جەبرائىل ئەلەيھسسالام، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بەزى دەم ئېلىش يەرلىرىدە ناماز قىلىشى كىرەكلىكىنى سۆزلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، دەل ئۈچ يەردە توختاپ ناماز قىلدى. جەبرائىل ئەلەيھسسالام ناماز قىلغان يەرلەرنىڭ ئىسمىنى بىلىپ بىلمەيدىغانلىقىنى سورىدى ۋە ئۆزى جاۋاب بىرىپ، تۇنجى ناماز قىلغان يەرنىڭ مەدىنە ئىكەنلىكى ھەمدە بۇ يەرگە ھىجرەت قىلىدىغانلىق خەۋىرىنى بەردى. ئىككىنچى يەر بولسا، ھەزرىتى مۇسانىڭ ئاللاھ تائالاھ بىلەن ئاۋازلىق پاراڭلاشقان تۇرى سىنا ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ بەردى.

ئۈچىنچىسى بولسا، ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلغان يېرى بەيتى لاھىم ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ بەردى. ئاخىرىدا قۇددۇستىكى مەسچىد ئاقساغا كەلدى.

مەسچىد ئاقسادا، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام يوغان بىر تاشنى بارمىقى بىلەن تېشىپ ئۇ يەرگە بۇراكنى باغلاپ قويدى. بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ روھلىرىنى ئىنسان شەكلىدە توپلاپ، جامائەت نامىزى قىلىش ئۈچۈن، ئادەم، نۇھ ۋە ئىبراھىم پەيغەمبەرلەرگە ئىمام بولۇپ بېرىشىنى نۆۋەت بىلەن تەلەپ قىلدى. ئۇلار ئۆزلىرى-خالىق ئېيتىشىپ قوبۇل قىلمىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، سەن بولغان يەردە ئۇلار ئىمام بولماسلىكى دەپ ئۇنى ئالدىغا چىقاردى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، پەيغەمبەرلەرگە ئىمام بولۇپ ئىككى رەكەت ناماز قىلدى. ئەپەندىمىز بۇ ۋەقەنى، مۇنداق بايان قىلدى: جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ماڭا بىر ئاپقۇر جەننەت شارىپى بىلەن بىر ئاپقۇر سۈتنى تەڭلىدى. مەن سۈتنى ئالدىم. ئۇ ماڭا: سەن ئىككى جاھان سائادىتىنى تاللىدىڭ، دېدى. بىردەمدىن كېيىن ماڭا ئىككى ئاپقۇر سۇ ۋە ھەسەل تەڭلىدى. مەن ھەر ئىككىسىنى ئىچتىم. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: ھەسەل بولسا، ئۈممىتىڭنىڭ قىيامەت كۈنىگىچە داۋام قىلىدىغانلىقى، سۇ بولسا، ئۈممىتىڭنىڭ گۇناھلاردىن پاكلىنىشىغا سەۋەپتۇر، دېدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئاسمانغا قاراپ كۆتۈرۈلدۇق. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئىشىكنى قاقتى. «سەن كىم؟» دېدى بىرسى، جەبرائىل: مەن جەبرائىل، دېدى. ئۇ كىشى: ئۇنداقتا يېنىڭدىكى كىم؟ دېدى. جەبرائىل: مۇھەممەت، دېدى. ئۇ كىشى: ئۇنىڭغا ئاسمانغا چىقىش روخستى، مىراج تەكلىپى بارمۇ؟ دېدى. جەبرائىل: شۇنداق، بار دېدى. ئۇ كىشى: خوش كەلدىڭلار! بۇ كەلگەن كىشى نە قەدەر گۈزەل مېھمان؟ دەپ ئىشىكنى ئاچتى. مەن ئۆزەمنى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا كۆردۈم. ماڭا: مەرھابا! دېدى ۋە دۇئا قىلدى...

بۇ يەردە نۇرغۇنلىغان پەرىشتىلەرنى كۆردۈم. ھەممىسى ھۆرمەت بىلەن قىيامدا تۇراتتى ۋە «پەرىشتە ۋە روھلار، پاك ۋە مۇقەددەس بولغان رەببىمىز» دەپ زىكىر قىلىپ تۇرشاتتى. جەبرائىلدىن، پەرىشتىلەرنىڭ ئىبادىتى بومۇ؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: شۇنداق، ئۇلار يارىلىشتىن تاكى قىيامەت كۈنىگىچە، قىيام ھالىتىدە تۇرىدۇ. ئاللاھ تائالاھتىن تىلىگىنىكى، بۇ ئىبادەتنى ئۈممىتىڭگە نېسىپ قىلسۇن، دېدى. ئاللاھ تائالاھتىن بۇنى تىلىدىم. نامازدىكى قىيام دەل بۇ بۇلۇپ، ئاللاھ تائالاھ تىلىكىمنى قوبۇل قىلدى.

بىزگە بىر جامائەت ئۇچراشتى. پەرىشتىلەر ئۇلارنىڭ باشلىرىنى يەنچىپ قايتا ئەسلىگە كەلتۈرەتتى. يەنە شۇنداق ئىزىپ-چەيلەيتتى. مەن: بۇلار كىم؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: جۈمەنى ۋە جامائەتنى تاشلىغان، رۇكۇ ۋە سەجدەنى دەل جايىدا قىلمىغانلار، دېدى.

يەنە بىر جامائەت كۆردۈم. ئاچ قورساق ۋە يالاڭغاچ ئىدى. دوزاقنىڭ قاراۋۇللىرى ئۇلارنى ئوتقا ئېتىش ئۈچۈن ھايداپ ماڭغان ئىدى. مەن: بۇلار كىم؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: كەمبەغەللەرگە مەرھەمەت قىلمىغانلار، زەكات بەرمىگەنلەر، دېدى.

يەنە بىر جامائەتكە يولۇقتۇم. بىر يېنىغا گۈزەل تائاملارنى، يەنە بىر يېنىغا ئۆلۈك ھايۋانلارنى قويغان بولۇپ، ئۇلار گۈزەل تائاملارنى يېمەستىن ئۆلۈك ھايۋانلارنى يەۋاتقان ئىدى. مەن: بۇلار كىم؟ دېدىم. ئۇ: بۇلار ھالالدىن ۋاز كېچىپ، ھارامغا مايىل بولغان ئەر-ئاياللار، ھالال مال-دۇنياسى بار تۇرۇپ، ھارامنى يىگەن كىشىلەر، دېدى.

دۈمبىسىگە ئېغىر يۈك ئارتىپ، توشىغىدەك مادارى قالمىغان بىر توپ كىشىلەرنى كۆردۈم. ئۇلار بۇ ھالىغا قارىماي، باشقىلاردىن ئۈستىگە يەنە ئازىراق يۈك ئارتىپ قويۇشنى تەلەپ قىلاتتى. مەن: بۇلار كىم؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: ئامانەتكە خىيانەت قىلغان، باشقىلارنىڭ ھەققىنى ئېلىپ تۇرۇپ يەنە ئۇلارغا زۇلۇم قىلغانلار، دېدى.

ئۆزلىرىنى كېسىپ يىگەن بىر توپ كىشىنى كۆردۇق. مەن: بۇلار كىم؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: بۇلار غىۋەت قىلىپ، گەپ توشىغانلار، دېدى.

يۈزلىرى قاپقارا، كۆزلىرى كۆك، ئۈستى كالپۇكى پىشانىسىغىچە، ئاستىدىكى كالپۇكى پۇتلىرىغا ساڭگىلىغان، ئاغىزلىرىدىن قان-يىرىڭ ئېقىپ تۇرغان بىر توپ كىشىنى كۆردۇق. ئۇلارغا ئوتتا يېنىپ تۇرغان قەدەھلەر بىلەن دوزاقتا ئېقىپ تۇرغان قان-يىرىڭلارنى ئىچىشىپ تۇراتتى. ئېشەكلەردەك ۋارقىراپ تۇراتتى. مەن: بۇلار كىم؟ دېدىم. ئۇ: ھاراق ئىچكەنلەر، دېدى.

يەنە بىر توپ ئىنسانغا يولۇقتۇق، تىللىرى بېشىغا باغلانغان بولۇپ، شەكلى ئۆزگەرگەن چوشقىغا ئوخشايتتى. ئازاپ چېكىشەتتى. ئۇ: بۇلار يالغان شاھىت بولغانلار، دېدى.

يەنە بىر يەرگە كەلدۇق. ئۇ يەردە قورساقلىرى كۆپۈپ يەرگە ساڭگىلىغان، يۈزلىرى كۆكەرگەن، قول-پۇتلىرى باغلانغان بولۇپ، ئولتۇرغان يېرىدىن تۇرالمايتتى. جەبرائىل: بۇلار ئۆسۈم ئالغانلار، دېدى.[72]

[72]سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، 208، II.

بىر تـوپ ئايالغـا يولۇقتـۇق. يۈزلىرى قاپقارا، كۆزلىرى كۆك، يىڭنىپ تۇرغان ئاتەشتىن كـىيىم كىيىۋالغان بولۇپ، پەرىشتىلەر لاۋۇلداپ يېنىپ تۇرغان توقماقلار بىلەن ئۇلارنى ئۇراتتى. ئۇلار ئىت ۋە چوشقىلاردەك ۋارقىرىشاتتى. مەن: بۇلار كىم؟ دېدىم . ئۇ: بۇلار زىنا قىلغان ۋە ئەرلىرىنى ئازاپلىغانلار، دېدى.

يەنە بىر جامائەت كۆردۈم. تىقما-تىقما بولۇپ، دوزاق ۋادىسىغا سولانغان ئىدى. ئـاتەش ئـۇلارنى كۆيدۈرەتتى، تەكرار تىرىلىپ، تەكرار كۆيەتتى. مەن: بۇلار كىم؟ دېدىم. ئۇ: بۇلار دادىلىرىغا ئاسىيلىق قىلغانلار، دېدى.

يەنە بىر توپ كىشىلەرگە يولۇقتۇم. ئۇلار زىرائەت تېرىۋاتقان بولۇپ، شۇنداق تېز باشاق بىرەتتى. مەن: بـۇلار كـىم؟ دېـدىم. ئـۇ: ئاللاھ تائالاھ ئۈچۈن ئىبادەت قىلغانلار، دېدى.

بىر دەرياغا كەلدىم. خىيالغىمۇ كەلمەيدىغان بىر دەريا ئىدى، سۈيى ئاپئاق بولۇپ، تاغدەك دولقۇنلىرى بـار ئىدى. مەن: بـۇ قانـداق دەريا؟ دېدىم. ئۇ: بۇ دەريانىڭ ئىسمى هايات دەرياسى، ئاللاھ تائالاھ ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈشتىن بۇرۇن، بـۇ دەريانـىڭ سۈيى بىـلەن يامغۇر ياغدۇرىدۇ. چۈرۈپ يوق بولغان بەدەنلەر تىرىلىپ، قايتىدىن ئۆسۈپ چىققان ئوت-چۆپلەردەك ئورنىدىن تۇرىدۇ، دېدى.

شۇنىڭ بىلەن ئىككىنچى قات ئاسمانغا چىقتۇق. جەبرائىل ئەلەيهىسسالام يەنە ئىشىكنى قاقتى. ‹سەن كىم؟› دېدى بىرسى، جەبرائىل: مەن جەبرائىل، دېدى. ئۇ كىشى: ئۇنداقتا يېنىڭدىكى كىم؟ دېدى. جەبرائىل: مۇهەممەت، دېدى. ئۇ كىشى: ئۇنىڭغا ئاسمانغا چىقىش روخستى، مىراج تەكلىپى بارمۇ؟ دېدى. جەبرائىل: شۇنداق، بار دېدى. ئۇ كىشى: خوش كەلدىڭلار! بۇ كەلگەن كىشى نە قەدەر گـۈزەل مېهمـان؟ دەپ ئىـشىكنى ئـاچتى. مەن ئـۆزەمنى ئانـا جەمەتىمنىـڭ باللىرىـدىن بولغـان ئەيسا ۋە يەهيـا بىـن زەكەرىيـا ئەلەيهىسسالامنىڭ قېشىدا كۆردۈم. ماڭا: مەرهابا! دېدى ۋە دۇئا قىلدى...

بىر توپ پەرىشتىگە يولۇقتۇم. سەپ تۇتۇپ تۇرۇشقان ئىدى. هەممىسى رۇكۇدا بولۇپ. ئۇلارغا ئائىت بىر تەسبىھ بار ئىدى. داۋاملىق رۇكۇدا بولۇپ، باشلىرى ئېگىلىپلا تۇراتتى. جەبرائىل: بۇ پەرىشتىلەرنىڭ ئىبادىتى مانا مۇشۇنداق، ئاللاھتىن تىلە، سېنىڭ ئۈممەتىڭگىمۇ نېسىپ بولسۇن دېدى. مەن ئاللاھتىن تىلىدىم. بۇ نامازدىكى رۇكۇ بولۇپ، ئاللاھ تائالاھ تىلىكىمنى قوبۇل قىلدى.

ئۇنىڭدىن كېيىن ئۈچىنچى قات ئاسمانغا چىقتۇق. ئوخشاش سوئال-جاۋپلاردىن كېيىن، ئىشىك ئېچىلدى ۋە ئۆزەمنى يۈسۈپ ئەلەيهىسسالامنىڭ قېشىدا كۆردۈم. ئۇنىڭغا گۈزەللىكنىڭ يېرىمى بېرىلگەنلىكىنى كۆردۈم. ماڭا: مەرهابا! دېدى ۋە دۇئا قىلدى...

بۇ يەردىمۇ نۇرغۇن پەرىشتىلەرنى كۆردۈم. سەپ-سەپ بولۇشۇپ سەجدە قىلىۋاتاتتى. ئۆزلىرىگە ئائىت بىر تەسبىھ بىلەن دۇئا قىلىشاتتى. جەبرائىل: بۇ پەرىشتىلەرنىڭ ئىبادىتى مانا مۇشۇنداق، ئاللاھتىن تىلە، سېنىڭ ئۈممەتىڭگىمۇ نېسىپ بولسۇن دېدى. مەن ئاللاھتىن تىلىدىم. بۇ نامازدىكى سەجدە بولۇپ، ئاللاھ تائالاھ تىلىكىمنى قوبۇل قىلدى.

تۆتىنچى قات ئاسمانغا چىقتۇق. ساپ كۆمۈشتىن ياسالغان بىر ئىشىك بار ئىدى. نۇردىن ياسالغان بىر قۇلۇپ بولۇپ، قۇلۇپقا، «لا ئىلاهە ئىللەللاھ مۇهەممەدۇن رەسۇلۇللاھ» دەپ يېزىقلىق ئىدى. ئوخشاش سوئال-جاۋپلاردىن كېيىن، ئۆزەمنى ئىدرىس ئەلەيهىسسالامنىڭ قېشىدا كۆردۈم. ماڭا: مەرهابا! دېدى ۋە دۇئا قىلدى... ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭ توغۇرلۇق، «بىز ئۇنى يۈكسەك مەرتىۋىگە قويدۇق» دەپ بۇيرىغان ئىدى. (مەريەم سۈرىسى، 57-ئايەت)

ئۇ يەردە بىر پەرىشتە كۆردۈم. بىر شاهانە ئورۇندۇقتا ئولتۇرغان بولۇپ، غەمكىن ئىدى. ئەتراپىدا شۇنچىلىك جىق پەرىشتە بولۇپ، ئاللاھتىن باشقا بىرسىنىڭ ساناشقا كۈچى يەتمەيتتى. ئوڭ تەرىپىدە نۇرلۇق پەرىشتىلەر بولۇپ، يېشىل كىيىملەر كىيگەن بولۇپ، خۇشپۇراقلار چېچىپ تۇراتتى. ئۇلارنىڭ گۈزەللىكىدىن يۈزلىرىگە قاراشمۇ تەس ئىدى. سول تەرىپىدە بولسا، ئاغىزلىرىدىن ئوت يېنىپ تۇرغان پەرىشتىلەر بار بولۇپ، ئالدىدا ئۇزۇن ساپلىق ئاتەشتىن ياسالغان قامچىلىرى بار ئىدى. ئۇلارنىڭ شۇنداق بىر كۆزلىرى باركى، ئادەم ئۇنىڭغا قاراشتىن قورقۇيتتى. تەخىت ئۈستىدە ئولتۇرغان پەرىشتىنىڭ بېشىدىن پۇتىغىچە كۆزلىرى بولۇپ، هەر دائىم ئالدىدىكى دەپتەردىن كۆزىنى ئۈزمەيتتى. ئالدىدا داستەك بىر نەرسە بار ئىدى. ئۇنىڭدىن بىر نەرسىلەرنى ئېلىپ، گاھ ئوڭ تەرەپتىكى پەرىشتىلەرگە بەرسە، گاھ سول تەرەپتىكى پەرىشتىلەرگە بىرەتتى. بۇ پەرىشتىگە قاراپ قورقۇشقا باشلىدىم. مەن: بۇ پەرىشتە كىم؟ دەپ سورىدىم. جەبرائىل: ئۇ ئەزرائىل، ئۇنىڭ چىرايىغا قاراشقا هېچكىم جۈرئەت قىلالمايدۇ، دېدى. ئۇنىڭ قېشىغا بىرىپ: ئەي ئەزرائىل! بۇ ئاخىرقى زامان پەيغەمبىرىدۇر، ئاللاھ تائالاھنىڭ هەبىبى ۋە سۆيگىنى، دېدى. ئەزرائىل ئەلەيهىسسالام بېشىنى كۆتۈرۈپ ماڭا تەبەسسۇم بىلەن قارىغاچ، ئورنىدىن تۇرۇپ تازىم بىلەن: مەرهابا! هەق تائالاھ، سېنىڭدىن باشقا شەرەپلىك بىرسىنى ياراتمىدى. ئۈممىتىڭ، پۈتۈن ئۈممەتلەردىن ئۈستۈندۇر. مەن سېنىڭ ئۈممىتىڭگە ئاتا-ئانىسىدىنمۇ بەتەر كۆيىمەن، دېدى. مەن: سەندىن بىر ئىشنى ئۆتۈنەي، ئۈممىتىم ئاجىز، ئۇلارغا سىلىق مۇئامىلە قىلساڭ، روهلىرىنى يۇمشاقلىق بىلەن ئالساڭ، دېدىم. ئۇ: سېنى ئاخىرقى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ۋە ئۆزىگە هەبىب قىلغان ئاللاھ تائالاھنىڭ هەققى ئۈچۈن، ئاللاھ تائالاھ، كىچە-كۈندۈزدە

يەتمىش قېتىم «مۇھەممەتنىڭ ئۈممىتىنىڭ روھلىرىنى، سىلىق-يۇمشاق ئالغىن، ئۇلارغا مەرھەمەت بىلەن مۇئامىلە قىلغىن» دەپ ئەمىر قىلدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن مەن سېنىڭ ئۈممىتىڭگە، ئاتا-ئانىلىرىدىنمۇ بەكرەك شەپقەت كۆرسىتىمەن» دىدى.

بەشىنچى قات ئاسمانغا چىقتۇق. ئۇ يەردە ھارۇن ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشتۇق. ماڭا: مەرھابا! دىدى ۋە دۇئا قىلدى...

بۇ يەردىمۇ پەرىشتىلەرنىڭ ئىبادەت قىلىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. ھەممىسى ئۆرە تۇرغان بولۇپ، كۆزلىرى پۈتىنىڭ بارماقلىرىغا قاراپ تۇراتتى. ئەسلا باشقا يەرگە قارىمايتتى. يۇقىرى ئاۋاز بىلەن تەسبىھ قىلاتتى. جەبرائىلدىن: بۇ پەرىشتىلەر مۇشۇنداق ئىبادەت قىلامدۇ؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: ئاللاھتىن تىلە، سېنىڭ ئۈممىتىڭگىمۇ نېسىپ بولسۇن دىدى. مەن ئاللاھتىن تىلىدىم. ئاللاھ تائالا ھ تىلىكىمنى قوبۇل قىلدى.

ئالتىنچى قات ئاسمانغا چىقتۇق. بۇ يەردە مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشتۈم. ماڭا: مەرھابا! دىدى ۋە دۇئا قىلدى... ئۇنىڭدىن كېيىن يەتتىنچى قات ئاسمانغا چىقتۇق. ئوخشاش سوئال-جاۋپلاردىن كېيىن، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى، بەيتى مامۇرغا دۈمبىسىنى يۆلەپ تۇرغان ھالەتتە كۆردۈم. ئو بەيتى مامۇركى، ھەر كۈنى ئۇ يەرگە يەتمىش مىڭ پەرىشتە كىلەتتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا سالام بەردىم. سالامىمنى ئېلىپ، مەرھابا! سالىھ پەيغەمبەر، سالىھ ئوغۇل، دىدى. ئارقىدىنلا، يا مۇھەممەت! جەننەتنىڭ يېرى بەكمۇ گۈزەل، تۇپرىقى پاكىز. ئۈممىتىڭگە ئېيتقىن، ئۇ يەرگە نۇرغۇن كۆچەت تىكسۇن! دىدى. مەن: جەننەت دەرەخلىرىنى قانداق تىكىدۇ؟ دىدىم. ئۇ: كۈچ-قۇۋەت پەقەت ئاللاھقا خاستۇر (بەزى رىۋايەتلەردە، ئاللاھ پۈتۈن نوقسانلاردىن خالىدۇر، پۈتۈن ھەمدۇ-سانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، ئۇ ئەڭ ئۇلۇغدۇر) تەسبىھىنى ئوقۇپ تىكسەن، دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن مېنى، سىدرەتۇل مۇنتەھايا ئېلىپ چىقتى. ئۇنىڭ يوپۇرماقلىرى پىلنىڭ قۇلىقىدەك ئىدى. مېۋىلىرىمۇ شۇنداق يوغان ئىدى.[73] ئۇ ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەرقانداق بىر ئەمرىنى ئېلىشى بىلەن دەرھال باشقا بىر گۈزەل شەكىلگە ئۆزگىرەتتىكى، ئاللاھ تائالاھنىڭ باشقا ياراتقان مەھلۇقلىرى ئۇنىڭ گۈزەللىكىنىڭ ئالدىدا بىر يەردە قالاتتى.

جەبرائىل ئەلەيھىسسالام مېنى ئېلىپ، سىدرەتۇل مۇنتەھايادىن بىر ئاز ئۆتتى ۋە مەن بىلەن خوشلاشتى. مەن: ئەي جەبرائىل مېنى يالغۇز تاشلاپ قويدۇڭ! دىدىم. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئوكايسىزلاندى ۋە ھەق تائالاھنىڭ ھەيۋىتىدىن تىترەشكە باشلىدى. ئۇ: ئەگەر مەن يەنە بىر قەدەم ماڭسام، ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇدرىتىدىن ھالاك بولۇپ، پۈتۈن بەدىنىم كۆيۈپ كۈل بولىدۇ، دىدى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى بۇ يەرگىچە جەبرائىل ئەلەيھىسسالام بىلەن كەلگەن ئىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، بۇ يەردە ئۆزىنىڭ يارىتىلغان شەكلىدە ئالتە يۈز قانىتىنى ئاچتى. ھەر بىر قانىتىدا مەرۋايىتلار، ياقۇتلار ۋە گۈل-چېچەكلەر بىلەن پۈركەنگەن شەكلىنى پەيغەمبەرىمىزگە كۆرسەتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن قۇياشتىنمۇ كۈچلۈك نۇر چىقارغان رەفرەف ئىسمىدىكى بىر يېشىل جەننەت گىلەمى كەلدى. توختىماستىن ئاللاھقا زىكىر قىلاتتى. ئەتراپىنى تەسبىھ ئاۋازلىرى بىر ئالدى. ئۇ كېلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سالام بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭ ئۈستىگە ئولتۇردى. بىردەمدىلا يۇقىرى ئۆرلىدى. ھىجاپ دەپ ئاتالغان يەتمىش مىڭ پەردىدىن ئۆتتى. ھەر ھىجاپنىڭ ئارلىقى تولىمۇ ئۇزۇن مۇساپە ئىدى. ھەر پەردە ئارىسىدا ۋەزىپىگە قويۇلغان پەرىشتىلەر بار ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ھەر پەردىدىن بىر-بىرلەپ ئۆتكۈزدى. شۇنداق قىلىپ، كۈرسى (ئەرشىنىڭ ئاستىدىكى ئاسمان بوشلۇقى)، ئەرش ۋە روھ ئالەملىرىدىن ئېشىپ كەتتى.

ھەببى ئەكرەم، نەبىيى مۇھتەرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەﷲم ئەپەندىمىز، ھەر بىر پەردىدىن ئۆتكەن ۋاقىتتا، «قورقما يا مۇھەممەت! يېقىنلاش، يېقىنلاش!» دىگەن ئەمرنى ئاڭلايتتى. شۇنداق يېقىن كەلدىكى، كابە-كاۋسەيىن (ئاللاھقا ئەڭ يېقىن) شەرىپىگە ئېرىشتى. چۈشەندۈرۈش قىيىن بولغان بىر شەكىلدە ئاللاھ تائالا ھ ئارزۇ قىلغان ئېگىزلىككە يېتىپ باردى. ماكانسىز، زامانسىز، شەكىلسىز، سۈپەتسىز بىر ئۇسۇلدا ئۇ يەردە پەيدا بولدى. يەنى ئاللاھ تائالاھنى كۆردى. كۆزسىز، قۇلاقسىز، ۋاستىسىز، ھېچبىر ماكانسىز ئاللاھ تائالاھ بىلەن پاراڭلاشتى. ھېچقانداق بىر مەھلۇقاتنىڭ، بىلەلمەيدىغان، ئاڭلاپمۇ چۈشىنەلمەيدىغان بىر نىممەتكە ئېرىشتى.

ئىمام راببانى ھەزرەتلىرى مەكتۇپىدا: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسى سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەﷲم، مىراج كېچىسىدە، رەببىنى دۇنيادا كۆرەلمىدى ئەمما ئاخىرەتتە كۆردى. چۈنكى رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام، زامان ۋە ماكانىنىڭ تېشىغا چىقتى. باشلانغۇچى بولمىغان چەكسىز بىر ۋاقىت ئىچىگە كىردى. باشلانغۇچ نوقتا بىلەن ئاخىرلىشىش نوقتىسىنى بىر نوقتا شەكلىدە كۆردى. جەننەتكە

[73]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،164؛ IV،208؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، I،265؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، s:179.

كىرىدىغانلارنىڭ نەچچە مىڭ يىل كېيىنكى مېڭىشلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ جەننەتتىكى ئەھۋالىنى كۆردى. ئۇ ۋاقىتتىكى كۆرۈش دۇنيادىكى كۆرۈش بولماستىن بەلكى ئاخىرەتتىكى كۆرۈش ئىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە، «رەببىڭگە ھەمدۇ-سانا كەلتۈر» دېيىلگەندە، ئۇ دەرھال، «ئەتتەھىياتۇ لىللاھى ۋەسسەلەۋەتۇ ۋەتتەييىبات» (يەنى، پۈتۈن ئىنسانلار بىلەن قىلىنغان ھەمدۇ-سانالار، بەدەن بىلەن قىلىنغان ئىبادەتلەر، مال-مۈلۈك بىلەن قىلىنغان خەيىر-ئېھسانلار ئاللاھ تائالاھ ئۈچۈن بولسۇن) دىدى. باشتا ئاللاھ تائالاھ ھەبىبىگە، كۆزسىز، قۇلاقسىز، ۋاستىسىز ۋە ماكانسىز شەكلىدە: ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە ئەييۇھەننەبىييۇ ۋە رەھمەتۇللاھى ۋە بەرەكەتۇھ (ئەي رەسۇلۇم! سالامىم، بەرىكىتىم ۋە رەھمىتىم ساڭا بولسۇن) دەپ سالام بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەسسەلەمۇ ئەلەينە ۋە ئەلا ئىبادىللاھىسسالىھىن، (يا رەببى! بىزگە ۋە سالىھ قۇللىرىڭغىمۇ سالامىڭ بولسۇن) دەپ جاۋاب بەردى. بۇنى ئاڭلىغان پەرىشتىلەر تەڭلا: ئەشھەدۇ ئەنلا ئىلاھە ئىللەللاھ ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئابدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھ (كۆزۈم بىلەن كۆرگەندەك ئىشەندۇقكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قۇلى ۋە ئەلچىسىدۇر) دېيىشتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەسسەلەمۇ ئەلەينە... دېيىشى بىلەن ئاللاھ تائالاھ: ئەي ھەبىبىم! بۇ يەردە ئىككىمىزدىن باشقا ھېچكىم يوق. نىمىشقا ئەلەينە (بىزگە) دىدىڭ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەرىمىز: يا ئىلاھى! ئۈممىتىمنىڭ بەدىنى گەرچە مەن بىلەن بىر بولمىسىمۇ، ئۇلارنىڭ روھى مەن بىلەن بىللە. ياخشى نىيىتىم ۋە كامال ھىممىتىم ئۇلاردىن ئۇزاق ئەمەس. ماڭا سالام قىلدىڭ، مېنى پۈتۈن يامانلىقلاردىن ئۇزاق قىلدىڭ، ئاخىرقى زامان پىتنە-پاساتىدا قالغان، كەمبەغەل ۋە دەرتمەن ئۈممىتىمنى بۇنداق ئۇلۇغ ئېھسان ۋە ئىكرامدىن قانداقمۇ مەھرۇم قويااي؟ بۇنداق ياخشى نىممەتتىن ئۇلار نېسىۋە ئالسۇن؟ دەپ جاۋاب بەردى. ئاللاھ تائالاھ: ئەي ھەبىبىم! بۇ كېچە سەن مېنىڭ مېھمىنىم. مەندىن نىمىنى خالىساڭ شۇنى تىلىگىن، دىدى. پەيغەمبەرىمىز: ئۈممۈتىمنى تىلەيمەن (يا رەببى!)، دىدى.

رىۋايەتلەرگە قارىغاندا، ئاللاھ تائالاھ بۇ سوئالنى يەتتە يۈز قېتىم سورىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ھەر قېتىمدىلا ئۈممۈتىمنى دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى. ئاللاھ تائالاھ: نىمىشقا ھەر قېتىمدىلا ئۈممىتىمنى دەيسەن؟ دىدى. پەيغەمبەر: ئەي رەببىم! تىلىگەن مەن، بەرگەن سەن، پۈتۈن ئۈممىتىمگە مەغپىرەت قىلغىن، دىدى. جانابى ھەق: ئەگەر بۇ كېچە پۈتۈن ئۈممىتىڭنى ساڭا مەغپىرەت قىلسام، مېنىڭ رەھمىتىم ۋە سېنىڭ ئىززىتىڭ بىلىنمەي قالىدۇ. بىر قىسمىنى بۇ كېچە ساڭا تاپشۇراي، يېرىمىنى كېيىنگە ئېلىپ قوياي، دىدى. قىيامەت كۈنى سەن تىلىگىن، مەن مەرھەمەت قىلاي، تاكى سېنىڭ ئىززىتىڭ (شەرىپىڭ)، مېنىڭ مەرھەمىتىم ئىنىق بىلىنسۇن، دىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز بىر ھەدىس شەرىپتە: «ئۇ كېچە (مىراج كېچىسى)، پۈتۈن ئۈممۈتىمنىڭ ھېسابىنى ماڭا قويۇپ بېرىشنى تىلىدىم. ئاللاھ تائالاھ: يا مۇھەممەت! سېنىڭ ئارزۇيۇڭ، ھېچكىم ئۈممىتىڭنىڭ ئەيىپىنى بىلمىسۇن دەيسەن. مېنىڭ ئارزۇيۇم بولسا، سەن بىر شەپقەتلىك پەيغەمبەر، باشقىلاردىن ئەيمەنگىدەك، سەندىنمۇ ئەيىپلىرىنى يوشۇرسۇن. سەن ئۇلارنى توغرا يولغان باشلايدىغان رەھبىرى، مەن بولسام ئۇلارنىڭ رەببى. سەن ئۇلار بىلەن يېڭى تونۇشتۇڭ، مەن بولسام، باشتىن ئاخىرى ئۇلار بىلەن بىللە. يا مۇھەممەت! ئەگەر مەن ئۇلار بىلەن سۆزلىشىشنى ياخشى كۆرمىگەن بولسام، قىيامەت كۈنى ئۇلارنى ھېسابقا چاقىرمىغان، چوڭ-كىچىك گۇناھلىرىنىڭ ھەممىسنى ئەپۇ قىلىۋەتكەن بولاتتىم.

ئاللاھ تائالاھ: يا مۇھەممەت! مۇبارەك كۆزۈڭنى ئېچىپ پۈتكىنىڭ ئاستىغا قارا، دىدى. مەن بىر ئوچۇم تۇپراق كۆردۈم. ھەق تائالاھ: پۈتۈن بار بولغان نەرسىلەر، پۇتۇڭنىڭ ئاستىدىكى تۇپراقتۇر. ئۇ تۇپراقنى نىمىشقا دوستۇڭنىڭ ھوزۇرىغا كەلتۈردىڭ؟ دوستىنىڭ ئېتىكنى مەينەت قىلغان توپىنى ئەپۇ قىلىشتىن، سېنىڭ ئۈممىتىڭنى مەرھەمەت قىلىش بەكمۇ ئاسان، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

> يا ھەبىبىم نەدۇر ئۇ كىمنى تىلىدىڭ،
> بىر ئوچۇم تۇپراقتا مىننەتمۇ ئەيلىدىڭ؟
>
> مەن ساڭا ئاشىق بولغاندا ئەي قۇلۇم،
> سېنىڭ بولماسمۇ ئىككى ئالەمىڭ يورۇق.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىر ھەدىس شەرىپتە: «ھەق تائالاھتىن بىر نەچچە سوئال سورىدىم. جاۋابىنى ئالغاندىن كېيىن سورىغىنىمغا پۇشايمان قىلدىم. (بۇ سوئاللاردىن بەزىلىرى) مەن: يا رەببى! جەبرائىلغا ئالتە يۈز قانات بەردىڭ، ماڭا قانداق ئېھسان بەردىڭ؟ دەپ سورىدىم. ھەق تائالاھ: جەبرائىلنىڭ ئالتە يۈز قانىتىدىن سېنىڭ بىر تال تۈكۈڭ سۆيۈملۈكتۇر، دىدى. بىر تال تۈكۈڭنىڭ سەۋەبىدىن، قىيامەت كۈنى مىڭلىغان ئاسى گۇناھكارنى ئازات قىلمەن يا مۇھەممەت! جەبرائىل قانىتىنى ئاچسا، شەرىق بىلەن غەرىپنى بىر ئالىدۇ. سەن شەپقەت قىلساڭ، شەرىق بىلەن غەرىپكىچە ئاسى تولغان بولسا، ھەممىسىنىڭ گۇناھىدىن كېچمەن، دىدى. مەن: ئاتام ئادەم ئەلەيھىسسالامغا پەرىشتىلەرنى تازىم قىلغۇزدۇڭ، ماڭا قانداق ئېكرام قىلسەن؟ دىدىم. ھەق تائالاھ: پەرىشتىلەرنىڭ ئادەمگە سەجدە قىلىشى، سېنىڭ نۇرۇڭنىڭ ئۇنىڭ پىشانىسىدە نۇرۇن ئېلىشىدۇر. يا مۇھەممەت! ساڭا ئۇنىڭدىن ئۈستۈن نەرسىلەر بەردىم. ئىسمىڭنى ئىسمىمغا يېقىن قىلدىم ۋە ئەرشكە يازدۇردۇم. ئۇ ۋاقىت ئادەم تېخى يارالمىغان بولۇپ نام-نىشانى يوق ئىدى. سېنىڭ ئىسمىڭنى ئاسماندىكى دەرۋازىلارغا، پەردىلەرگە، جەننەتنىڭ ئىشىكلىرىگە، گۈزەل ئىمارەتلەرگە، دەرەخلەرگە ۋە جەننەتنىڭ ھەر يەرىگە يازدۇردۇم. جەننەتتە، «لا ئىلاھە ئىللەللاھ مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ» يېزىلمىغان ھېچقانداق يەر يوق ئىدى. بۇ مەرتىۋە ئادەمگە بېرىلگەن مەرتىۋىلەردىن تېخىمۇ ئۈستۈندۇر، دەپ جاۋاب بەردى.

ئەينەك قىلدىم زاتىنى،
ھەتتا يازدىم ئاتىم بىلەن ئاتىنى.

مەن: يا رەببى! نۇ ئەلەيھىسسالامغا كېمە بەردىڭ، ئۇنداقتا ماڭا نىمە ئېھسان قىلدىڭ؟ دىدىم. ھەق تائالاھ: ساڭا بۇراقنى بەردىمكى، بىر كېچىدە ئەرشكە چىقتىڭ، جەننەت بىلەن دوزاقنى كۆردۈڭ، ئۈممىتىڭگە مەسچىتلەرنى بەردىم. قىيامەت كۈنى ئۈممىتىڭ خۇددى كېمىگە چىققاندەك، شۇ مەسچىتلەرگە ئولتۇرۇپ، سىراتنى كۆزنى يۇمۇپ ئاچقۇچە ئۆتۈپ، دوزاق ئازابىدىن قۇتۇلىدۇ، دىدى.

مەن: يا رەببى! ئىسرائىل ئوغۇللىرىغا، قۇدرەت ھالۋىسى بىلەن بۆدۈنىگە ئوخشاش قۇشلارنىڭ گۆشىنى بەردىڭ، ئەجىبا ماڭا نىمە ئېھسان قىلدىڭ؟ دىدىم. ھەق تائالاھ: ساڭا ۋە ئۈممەتىڭگە ئاخىرەت نىممىتىنى بەردىم. ئىسرائىل ئوغۇللىرىنىڭ چىرايلىرنى ئىنسان سۈرىتىدىن، ئېيىق، مايمۇن ۋە توڭگۇز سۈرىتىگە ئۆزگەرتتىم. سېنىڭ ئۈممىتىڭدىن ھېچكىمنى ئۇنداق قىلمىدىم. ئۇلارنىڭ قىلغىنىدەك ئىشلارنى قىلسىمۇ، يەنىلا ئۇلارغا بۇ ئىشنى راۋا كۆرمىدىم. يا مۇھەممەت! ساڭا بىر سۈرە بەردىمكى، ئۇنىڭغا ئوخشايدىغان سۈرىنى تەۋرات ۋە ئىنجىلدىن تاپالمايسەن. ئۇ سۈرە فاتىھە سۈرىسىدۇر. ھەر كىم ئۇنى ئوقۇسا، بەدىنى دوزاققا ھارام بولىدۇ. ئۇنى ئوقۇغان كىشىنىڭ ئاتا-ئانىسىنىڭ ئازابىنى يېنىكلىتىمەن. يا مۇھەممەت! مەن سېنىڭدىن ئەكرەم (قىممەتلىك، ئۈستۈن، شەرەپلىك) بولغان بىرسىنى ياراتمىدىم. ساڭا ۋە ئۈممىتىڭگە ئەللىك ۋاقىت ناماز پەرىز قىلدىم. يا مۇھەممەت! كىم مېنىڭ بىرلىكىمنى قوبۇل قىلسا ۋە ماڭا شېرىك قوشمىسا، جەننەت ئۇلارغا مەنسۇپ، ئۇلارغا دوزاقنى ھارام قىلدىم. ئۈممىتىڭگە نىسبەتەن رەھمىتىم، غەزىپىمدىن ئېشىپ كەتتى.

يا مۇھەممەت! مېنىڭ نەزىرىمدە پۈتۈن خەلقتىن ئۈستۈن ھەم شەرەپلىكسەن. قىيامەت كۈنى ساڭا ئۇ قەدەر ئېكرامدا بولىمەنكى، پۈتۈن ئالەم ھەيران قالىدۇ. ئەي ھەبىبىم! سەن جەننەتكە كىرمەي تۇرۇپ، باشقا ئەنبىيا ۋە ئۈممەتلەر كىرەلمەس، سېنىڭ ئۈممىتىڭ كىرمەي تۇرۇپ باشقا ئۈممەتلەر كىرەلمەس، يا مۇھەممەت! خالىساڭ، سەن ۋە ئۈممىتىڭ ئۈچۈن نىملەرنى ھازىرلىغانلىقىمنى كۆرگىن. مەن: خالايمەن يا رەببىم! دىدىم. ھەق تائالاھ: ئىسرافىلغا خىتاپ قىلىپ، ئەي قۇلۇم ئىسرافىل! رەسۇلۇم ۋە ئىشەنچىلىك قۇلۇم جەبرائىلغا دېگىنكى، ھەبىبىمنى جەننەتكە ئېلىپ بارغىن. ئۇ ۋە ئۈممىتى ئۈچۈن نىملەرنى تەييار قىلغىنىمنى، تاكى خاتىرىسىنى جەم قىلغىچە، ئۇنىڭغا كۆرسەتكىن، دىدى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى بولغان سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە، جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ بۇيرۇقىنى ئورۇنداش ئۈچۈن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى جەننەتكە ئېلىپ كىردى. پەرىشتىلەردىن بىرى تون، باشقىلىرى بولسا، نۇرغا تولغان تاۋاقلار بىلەن ئۇنى ساقلاپ تۇرغان ئىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: يا رەسۇلۇللاھ! بۇلار ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن سەكسەن مىڭ يىل بۇرۇن يارىتىلدى. بۇ تاۋاقتىكىلەرنى ساڭا ۋە ئۈممىتىڭگە چېچىش ئۈچۈن تەقەززالىق بىلەن ساقلاۋاتىدۇ. قىيامەت كۈنى ھەزرەتلىرى ۋە ئۈممىتىڭىز، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرى بىلەن جەننەتنىڭ ئىشىكىگە يېتىپ قويىشىڭلار بىلەن بۇ پەرىشتىلەر، تاۋاقتىكى ئۈنچە-مارجانلارنى سىلەرنىڭ ئۈستىڭلارغا چاچىدۇ، دىدى. جەننەتتە ۋەزىپە ئۆتەيدىغان رىدۋان ئىسىملىك پەرىشتە ئۇلارنى كۈتىۋالدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە خوش-خەۋەرلەر بەرگەچ، «ھەق تائالاھ، جەننەتنىڭ ئىككى

قىسمىنى سىېنىڭ ئۈممىتىڭگە، قالغان بىر قىسمىنى باشقا ئۈممەتلەرگە بېرىش ئۈچۈن ئۈچ قىسمغا ئايرىدى» دېدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى جەننەتتە سەيلە قىلغۇزدى.

ھەببى ئەكرەم ئەپەندىمىز، «جەننەتنىڭ ئوتتۇرىسىدا بىر دەريا كۆردۈم. ئەرشنىڭ ئۈستىدىن ئېقىۋاتقان بولۇپ، بىر يەردىن سۇ، سۈت، شاراپ ۋە ھەسەل چىقاتتى ۋە بىر-بىرىسىگە ھېچ ئارلىشىپ كەتمەيتتى. دەريا بويى زەبەرجەتتىن (قىممەتلىك تاش) ئىدى. ئىچىدىكى تاشلار ياقۇتتىن، لايلىرى بولسا ئەمبە پۇرايتتى. ئوت-چۆپلىرى بولسا، زافەران (گۈزەل پۇراق چىقارغان ئۆسۈملۈك تۈرى) ئىدى. ئەتراپىغا كۆمۈش قەدەھلەر قويۇلغان بولۇپ، سانى ئاسماندىكى يولتۇزلاردىنمۇ كۆپ ئىدى. ئەتراپىدىكى قۇشلارنىڭ بويۇنلىرى تۆگە بويىنىدەك ئىدى. كىم ئۇلارنىڭ گۆشىگە ئېغىز تەگسە، دەريا سۈيىدىن ئىچسە ھەق تائالاھنىڭ رىزاسىغا ئېرىشەتتى. مەن جەبرائىلدىن: بۇ قانداق دەريا؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: ھەق تائالاھنىڭ ساڭا بەرگەن كەۋسىرى. سەككىز جەننەتكە بۇ دەريادىن سۇ ئاقار، دېدى. دەريانىڭ قىرىدا ئارامگاھلارنى كۆردۈم. ھەممىسىلا ياقۇت ۋە مەرۋايىتلاردىن ئىدى. جەبرائىلدىن سورىدىم. ئۇ: سىېنىڭ خانىملىرىڭنىڭ ئارامگاھىدۇر، دېدى. ئارامگاھلاردا ھۆر پەرىلەرنىمۇ كۆردۈم. ھۆسنى قۇياشتەك پارلاپ تۇرغان بولۇپ، ھەممىسى بوش، گۈزەل ۋە يېقىملىق ئاۋازلىرى بىلەن ناخشا ئېيتىشاتتى. ئۇلار: بىز تولىمۇ بەختلىك ۋە خوشال، بىزنىڭ كۆڭۈل ئاغرىقىمىز يوق. بىز گۈزەل كىيملەر بىلەن پەردازلاندۇق، ھېچ يالاڭغاچ قالمايمىز، بىز قېرىماستىن مۇشۇنداق ياش تۇرىمىز. بىز ئاچچىقلانمايمىز. ھەر ۋاقىت تەبەسسۇم بىلەن تۇرىمىز. شۇ يىتى تۇرىمىز، ھەرگىزمۇ ئۆلمەيمىز، دېدى. ئۇلارنىڭ بۇ يېقىملىق ئاۋازلىرى پۈتۈن يەردە ياڭرايتتى. ئۇلارنىڭ ئاۋازى شۇنداق گۈزەلكى، دۇنياغا كەلگەن بولسا، ئۆلۈم ۋە ئازاپ بولمىغان بولاتتى. جەبرائىل: بۇلارنىڭ يۈزىنى كۆرۈشنى خالامسەن؟ دېدى. مەن: خالايمەن، دېدىم. بىر ھۇجرىنىڭ ئىشكىنى ئاچتى. شۇنداق چىرايلىق سىمالار كۆردىمكى، پۈتۈن ھاياتىمدا ئۇلارنىڭ گۈزەللىكىنى سۆزلەپ تۈگىتەلمەيمەن. يۈزلىرى سۈتتىن ئاق، ياڭاقلىرى ياقۇتتىنمۇ قىزىل، قۇياشتىن پارلاق، تېرىلىرى يىپەكتىن يۇمشاق، ئايدەك نۇرلۇق، پۇرىقى ئىپاردىنمۇ خۇشبۇي، چاچلىرى قاپقارا، بەزىلىرى قويۇپ بەرگەن، بەزىلىرى ئۆرىۋالغان، بەزىلىرى تۈرىۋالغان بولۇپ ئولتۇرسا ئەتراپىنى بىر ئالاتتى، ئورنىدىن تۇرسا، تاپانلىرىغىچە ساڭگىلاپ تۇراتتى. جەبرائىل: بۇلار سىېنىڭ ئۈممىتىڭ ئۈچۈن، دېدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالللالاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم: «سەككىز جەننەتنىڭ باغۇ-بوستانلىرىنى، ھەر تۈرلۈك نىممەتلىرىنى كۆردۈم. دوزاق ۋە ئۇنىڭ دەرىجىلىرىنىمۇ كۆرەي دەپ ئويلىدىم. جەبرائىل قولۇمدىن تۇتۇپ، دوزاقنىڭ ئەڭ چوڭ پەرىشتىسى مالىكنىڭ قېشىغا ئېلىپ باردى. جەبرائىل: ئەي مالىك! ھەزرىتى مۇھەممەت دۈشمەنلىرىنىڭ دوزاقتىكى يەرلىرىنى كۆرۈشنى خالايدىكەن، ئۇنىڭغا كۆرسەتكىن، دېدى. مالىك دوزاقنىڭ قەۋەتلىرىنى ئاچتى. يەتتە قەۋەت دوزاقنىڭ ھەممىسىنى كۆردۈم. يەتتىنچى قەۋەتنى ھاۋىيە دەيدىغان بولۇپ، ئۇنىڭ ئازابى باشقا قەۋەتلەردىن نەچچە ھەسسە دەھشەتلىك ئىدى. مەن مالىكقا: بۇ قات قايسى تەبىقىگە تەۋە؟ دېدىم. مالىك: پىرئەۋن، كارۇن ۋە سىېنىڭ ئۈممىتىڭدىن چىققان مۇناپىقلارغا ئازاب بولىدۇ، دېدى. ئالتىنچى قەۋەت لازى بولۇپ، ئۇ يەردە ھېچ دىنى بولمىغان مۇشرىكلەر قالىدۇ. بەشىنچى قەۋەت ھۇتامە بولۇپ، ئۇ يەردە ئاتەشكە، ئوكۇزگە ۋە بۇتلارغا چوقۇنغانلار قالىدۇ. تۆتىنچى قەۋەت جاھىم بولۇپ، ئۇ يەردە قۇياشقا ۋە يولتۇزلارغا چوقۇنغانلار قالىدۇ. ئۈچىنچى قەۋەت ساكار بولۇپ، ئۇ يەردە خرىستىيانلار قالىدۇ. ئىككىنچى قەۋەت سائىر بولۇپ، ئۇ يەردە يەھۇدىلەر قالىدۇ. بىرىنچى قەۋەت جەھەننەم بولۇپ، بۇ يەرنىڭ ئازابى باشقا قەۋەتلەرنىڭ ئازابىدىن يېنىك ئىدى. بۇنداق بولىشىغا قارىماي بۇ يەردە يەتمىش مىڭ ئاتەش دەرياسى كۆردۈم. دەريالار شۇنداق چوڭكى، ئەگەر ئاسمان-زېمىننى ئۇنىڭغا ئاتسا ۋە بىر پەرىشتىسىگە ئاسمان-زېمىننى ئىزدەپ تاپقىن دېسىمۇ مىڭ يىلدىمۇ تاپالمىغۇدەك ئىدى. زەبانىلار (دوزاقتىكى پەرىشتىلەر) ئالامەت ھەيۋەتلىك ئىدىكى، ئۇلاردىن خالىغان بىرى ئاسمان-زېمىننى ئاغىزىغا قويسا، كۆرۈنمىگۈدەك ئىدى. ئۇ دەريالارنىڭ دولقۇنلىرى قورقۇنچلۇق ئاۋازلارنى چىقىراتتى. ئۇ ئاۋازدىن دۇنياغا ئازىراق بىر شەپىسى كەلگەن بولسا، ئىنسان ۋە ھايۋانلاردىن ھېچ نەرسە قالمىغان بولاتتى. مەن: بۇ قايسى تەبىقىگە مەنسۇپ؟ دېدىم. مالىك جاۋاب بەرمىدى. تەكرار سورىشىم بىلەن ئۇ سۈكۈت قىلىپ تۇرىۋالدى...

جەبرائىل، مالىكقا: سەندىن سوراۋاتىدۇ! دېدى. مالىك: مېنى ئوڭايسىزلاندۇرما! دېدى. مەن: نىمىلا بولسا دېگىن، بەلكىم بىر يولىنى تاپارسەن، دېدىم. مالىك: يا مۇھەممەت! بۇ قەۋەت سىېنىڭ ئۈممىتىڭنىڭ ئاسىلىرى ئۈچۈن، ئۇلارغا نەسىھەت قىلغىن. يەنى بۇ قورقۇنچ يەردىن قۇرتۇلغانىغا قەدەر. جىسمىنى بۇنداق يەرگە تاشلاشتىن قۇرتۇلسۇن. ئۇ كۈنى مەن ئاسىلارغا رەھىم قىلمايمەن. نە ئاق ساقاللىق قېرىلار بولسۇن، نە ياشلار بولسۇن، دېدى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى يىغلاشقا باشلىدى. باش كىيمىنى چىقىرىپ، ئاللاھ تائالاھتىن شاپائەت تىلەپ يالۋۇرۇشقا باشلىدى. ئۈممىتىنىڭ تولىمۇ ئاجىزلىقى، بۇنداق ئازاپلارغا بەرداشلىق بىرەلمەيدىغانلىقىنى ئېيتتى. ھەتتا ئۇنىڭ بىلەن جەبرائىل ۋە پۈتۈن پەرىشتىلەر قېتىلىپ يىغلاشتى. ئاللاھ تائالاھ: ئەي ھەبىبىم! سىېنىڭ ھۆرمىتىڭ ۋە قىممىتىڭ، مەن ئۈچۈن ئۇلۇغدۇر. دۇئارىڭ قوبۇل

بولدى. ھېچ ئەنسىرىمە سېنى مۇرادىڭغا يەتكۈزىمەن. ساڭا شۇنداق ئۇلۇغلۇق بەردىمكى، نۇرغۇنلىغان ئاسىنى سېنىڭ سەۋەبىڭدىن كەچۈرۈۋ قىلىمەن. تا سەن بولدى ئەمدى دىگۈچە. ئەي ھەبىبىم! كىم مېنىڭ ئەمرىمگە بويسۇنسا، ئازاپ ۋە جازادىن قۇرتۇلۇپ رەھمىتىمگە ئېرىشىدۇ. جەننەتتە مېنى كۆرۈش بىلەن شەرەپلىنىدۇ. ساڭا ۋە ئۈممىتىڭگە، كېچە-كۈندۈز بولۇپ ئەللىك ۋاقىت ناماز پەرىز قىلدىم، دىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز داۋام قىلىپ، ئۇ ماقام بېرىلگەندىن كېيىن، مەن ئەرشىكە قاراپ ئۆرلىدىم. سامادىن ئۆتۈپ، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەرگاھىغا كەلدى ئۇ: ھەق تائالاھ، ساڭا ۋە ئۈممىتىڭگە نىمىنى پەرىز قىلدى؟ دىدى. مەن: بىر كۈندە ئەللىك ۋاقىت ناماز پەرىز قىلدى، دىدىم. ئۇ: رەببىڭنىڭ قېشىغا بارغىن ۋە بۇنى يېنىكلىتىشنى تىلە. ئۈممىتىڭ بۇنى كۆتۈرەلمەيدۇ. بۇ ئىسرائىل ئوغۇللىرىنىڭ بېشىدىن ئۆتكەن ئىشتۇر، دىدى. مەن رىببىمنىڭ قېشىغا قايىتتىم ۋە: يا رەببى! ئۈممىتىمدىن بۇيرۇقىڭنى بىر ئاز كىمەيتكىن! دىدىم. شۇنىڭ بىلەن بەش ۋاقىت چۈشۈرۈپ بەردى. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بىرىپ بەش ۋاقىت چۈشۈرگەنلىكىنى ئېيتتىم. مۇسا ئەلەيھىسسالام: رەببىڭگە بارغىن يەنە چۈشۈرۈپ بەرسۇن، ئۈممىتىڭ بۇنى كۆتۈرەلمەيدۇ، دىدى. شۇنىڭ بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن رەببىم ئارىسىدا بىرىپ-كەلدىم. نەتىجىدە ئاللاھ تائالاھ: نامازنى بەش ۋاقىت قىلىپ بېكىتتىم. ھەر ناماز ئۈچۈن ئون ساۋاپ باردۇر. بۇ سەۋەپتىن يەنىلا ئەللىك ۋاقىت بولىدۇ. كىم بىر ساۋاپلىق ئىشنى نىيەت قىلىپ، ئۇنى قىلالمىسا، بىر ساۋاب يېزىلىدۇ. ئەگەر قىلسا، ئون ساۋاب يېزىلىدۇ. بىر كىشى گۇناھ بىر ئىشنى نىيەت قىلىپ، ئۇ ئىشنى قىلالمىسا، گۇناھ يېزىلمايدۇ. ئەگەر قىلسا، پەقەت بىر گۇناھ يېزىلىدۇ، دىدى. كېيىن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ ئەھۋالنى ئېيتتىم. ئۇ: يەنە بېرىپ يېنىكلىتىشىمنى ئېيتتى. مەن: رەببىمدىن بەك جىق سورىۋەتتىم، ئەمدى يەنە بېرىشتىن خىجىل بولىمەن، دىدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[74]

شۇنداق قىلىپ ئاللاھ تائالاھ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئازاپلانغان كۆڭلىگە، يارىلانغان قەلبىگە تەسەللى بەرگەن بولدى. ھېچكىمنىڭ خىيالىغىمۇ كەلمەيدىغان، ئاڭلاپمۇ چۈشىنەلمەيدىغان بۇ نىممەتلەرنى بەردى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، بىرلا ۋاقىتتا قۇدۇسقا، قۇدۇستىن مەككە مۇھەررەمگە، مەككە مۇھەررەمدىن ئۈممى ھانىنىڭ ئۆيىگە قايتىپ كەلدى. ئۇخلىغان يېرى مۇزلىمىغان، داستىكى تاھارەت سۈيى ھەرىكەت قىلىپ تۇراتتى. تالادا كۈزەتتە تۇرغان ئۈممى ھانى، ھېچبىر ئىشتىن خەۋەرسىز مۆگدەپ قالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز قۇدۇستىن مەككىگە كېلىۋاتقاندا، قۇرەيشنىڭ كارۋانىغا يولۇقتى. بىر تۆگە ئۈركۈپ يېقىلىپ چۈشتى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز تاڭ ئېتىشى بىلەن كەبىگە كېلىپ ئاخشام بولغانلارنى سۆزلەپ بەردى. كاپىرلار، «مۇھەممەت ئەقلىدىن ئېزىپتۇ» دەپ ئۇنى مازاق قىلىشتى. مۇسۇلمان بولۇشنى ئويلىشىۋاتقانلار بولسا، ئىككىلىنىپ قالدى. مۇشرىكلەردىن بەزىلىرى خوشاللىقىدا، ئابۇبەكرىنىڭ قېشىغا كەلدى. چۈنكى ئۇنىڭ ئەقىللىق، تەجرىبىلىك، ھېساب-كىتابنى ياخشى بىلىدىغان تىجارەتچى ئىكەنلىكىنى ئوبدان بىلىشەتتى. ئىشكتىن چىقىشىغىلا: ئەي ئابۇبەكرى! سەن نۇرغۇن قېتىم قۇدۇسقا باردىڭ، ئۇ يەرنى ياخشى بىلىسەن، مەككىدىن قۇدۇسقا بېرىش ئۈچۈن قانچىلىك ۋاقىت كېتىدۇ؟ دەپ سورىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى: بىر ئايدىن ئوشۇق ۋاقىت كېتىدۇ، دىدى. بۇ سۆزدىن سۆيۈنگەن كاپىرلار: ئەقىللىق، تەجرىبىلىك ئادەمنىڭ سۆزى مۇشۇنداق بولىدۇ، دېيىشتى. گۈلقەقەلىرى ئېچىلىپ، ھەزرەتى ئابۇبەكرىنىمۇ ئۆزلىرىدەك ئويلايدۇ دىدى-دە: سېنىڭ ئۇ مۇبارەك زاتىڭ بىر كېچىدە قۇدۇسقا بارغانلىقىنى ئېيتتى. ئۇ رەسمى ئەقلىنى يوقاتتى، دېيىشتى. ھەمدە ھۆرمىتىنى بىلدۈرۈپ ئۇنىڭغا ھۆرمەت بىلەن قاراشتى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى، پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئىسمىنى ئاڭلاپ: ئەگەر ئۇ ئېيتقان بولسا، توغرا. بىر كېچىدە ئۇ يەرگە بېرىپ كەلگىنىگە ئىشىنىمەن دىدى-دە، ئۆيىگە كىرىپ كەتتى. كاپىرلار: توۋۋا قىلدۇق، مۇھەممەت ئىمىدىگەن ئۇلۇغ سېھىرگەر. ئابۇبەكرىنى سېھىرلەپ بوپتۇ دەپ، كەلگەن يېرىگە قايىتتى.

ھەزرەتى ئابۇبەكرى دەرھال پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە مىغ-مىغ ئادەم ئارىسىغا كىرىپ، «يا مۇھەممەت! مىراجىڭ مۇبارەك بولسۇن! بىزنى ساڭا ئوخشاش ئۇلۇغ پەيغەمبەرگە خىزمەتچى قىلىش بىلەن شەرەپلەندۈرگەن، مۇبارەك جامالىڭنى كۆرۈش، قەلبىمىزنى يورۇتۇپ، روھلىرىمىزنى شاتلاندۇرغان تاتلىق سۆزلىرىڭنى تىڭشاشقا نېسىپ قىلغان ئاللاھ تائالاھقا چەكسىز رەھمەت ئېيتىمەن. يا رەسۇلۇللاھ! سېنىڭ ھەر بىر سۆزۈڭ ھەقتۇر. ساڭا ئىشىنىمەن. جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن!» دىدى. ھەزرەتى

---

[74] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،164؛ IV،208؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، I،265؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، s:179.

ئابۇبەكرىنىڭ سۆزلىرى كاپىرلارنى ھەيران قالدۇردى. دەيدىغان گەپ تاپالماي تارقىلىپ كېتىشتى. گۇمانغا چۈشكەن ئىمانى ئاجىز ئىككى-ئۈچ كىشىنىڭ قەلبىگە قۇۋۋەت كىردى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئابۇبەكرىگە «سىددىق» دىدى. بۇ ئىسىم بىلەن ئابۇبەكرىنىڭ دەرىجىسى بىر نەچچە ھەسسە يۇقۇرلىدى.[75]

بۇ ئەھۋالدىن ئاچچىقلانغان كاپىرلار، مۆمىنلەرنىڭ كۈچلۈك ئىمانىغا، پەيغەمبەرنىڭ ھەرقانداق بىر سۆزىگە ئىشىنىشىگە، ئۇنىڭ ئەتراپىدا پەرۋانە بولۇشىغا چىداپ تۇرالمىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۇسال ئەھۋالغا قويۇش ۋە ئۇنى مەغلۇپ قىلىش ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ئىمتىھان ئېلىشقا باشلاشتى.

ئۇلار: «يا مۇھەممەت! قۇدۇسقا باردىم دەيسەن، مەسچىتنىڭ قانچە ئىشىكى ۋە دىرزىسى باركەن؟» دىگەندەك سوئاللارنى سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەممىسىگە بىر-بىرلەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز جاۋاب بەرگەندە، ھەزرەتى ئابۇبەكرى، «شۇنداق، يا رەسۇلۇللاھ!» دەپ جاۋاب بىرەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۈستۈن ئەخلاقى-پەزىلىتى بىلەن ئۇلارنىڭ يۈزىگىمۇ قارىماستىن جاۋاب بىرەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «مەسچىت ئاقسانىڭ ئەتراپىغا قارىمىغان ئىدىم. ئۇلارنىڭ سوئاللىرىغا جاۋاب بىرەلمەيتتىم. دەل شۇ چاغدا، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كەلدى. مەسچىتنى كۆز ئالدىمغا كەلتۈردى. ئىشىك-دىرزىلەرنى ئۇلارغا ساناپ بەردىم» دەپ بۇيرىغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، يولدا كارۋان كۆرگەنلىكىنىمۇ ئەسكەرتىپ، ئاللاھ بۇيرىسا چارشەنبە كۈنى كېلىدۇ، دىدى. چارشەنبە كۈنى كۈن ئولتۇرغاندا كارۋان مەككىگە كەلدى. ئۇلار كارۋاندىكىلەردىن سورىشى بىلەن، كارۋاننىڭ جاۋابى ئۇلارغا مۇش ئۇرغاندەك بولدى. پۈتۈن جاۋابلار پەيغەمبەرىمىزنىڭ دىگىنىدەك چىقتى. ھەتتا بىر تۆگىنىڭ ئۈركۈپ يىقىلغانلىقىنىمۇ سۆزلەپ بەردى. شۇنىڭ بىلەن مۆمىنلەرنىڭ ئىمانى ھەسسىلەپ ئاشتى. كاپىرلارنىڭ دۈشمەنلىكى تېخىمۇ كۈچەيدى.[76]

ھىجرەتتىن بىر يىل بۇرۇن، رەجەپ ئېيىنىڭ يىگىرمە يەتتىسى جۈمە كۈنى يۈز بەرگەن بۇ مۆجىزە مىراج كېچىسى دەپ ئاتىلىدۇ. رەسۇلۇللاھ، مىراجغا روھ ۋە جىسمى بىلەن ئويغاق ھالەتتە چىقتى. ئۇ كېچە ئۇنىڭغا نۇرغۇنلىغان ئىلاھى ھەقىقەتلەرنى كۆرسەتتى. بەش ۋاقىت نامازنى پەرىز قىلدى. بۇنىڭدىن سىرىت باقارا سۈرىسىنىڭ ئاخىرقى ئىككى ئايەتى چۈشۈرۈلدى. مىراج قۇرئان-كەرىمدە، ئىسرا ۋە نەجىم سۈرىسى ۋە بىر قىسىم ھەدىسلەردە بايان قىلىنغان.[77]

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، مىراجدىن كېيىن ئاسخابىغا: «يا ئابۇبەكرى! سېنىڭ دەرگاھىڭنى كۆردۈم. قىزىل ئالتۇندىن بولۇپ، سېنىڭ ئۈچۈن تەييارلانغان نىممەتلەرنى كۆردۈم. ئابۇبەكرى: ئۇ دەرگاھ ۋە ئۇنىڭ ئېگىسى ساڭا پىدا بولسۇن. يا رەسۇلۇللاھ! دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۆمەرگە قاراپ: يا ئۆمەر! سېنىڭ دەرگاھىڭنى كۆردۈم. ياقۇتتىن بولۇپ، نۇرغۇن ھۆر-پەرىلەر بار ئىدى. سېنىڭ ماكانىڭ بولغىنى ئۈچۈن ئىچىگە كىرمىدىم، دىدى. ھەزرەتى ئۆمەر ئۇزۇن-ئۇزۇن يىغلاپ كەتتى ۋە كۆز ياشلىرى ئىچىدە: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن، سەندىن ماكان قىزغىنىدىغان ئىش بولامدۇ؟ دىدى. ئاخىرىدا ئوسمانغا قاراپ: يا ئوسمان! سېنى ھەر بىر ئاسماندا كۆردۈم. جەننەتتە دەرگاھىڭنى كۆرۈپ سەن خىيالىمغا كەلدىڭ، دىدى. ئاندىن ھەزرەتى ئالىغا قاراپ: يا ئالى! سېنىڭ سۈرىتىڭنى تۆتىنچى قەۋەت ئاسماندا كۆردۈم. جەبرائىلدىن سورىدىم. ئۇ: يا رەسۇلۇللاھ! پەرىشتىلەر، ھەزرەتى ئالىنى كۆرۈشكە ئاشىق بولۇشتى. ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭ سۈرىتىدە بىر پەرىشتە ياراتتى. تۆتىنچى قەۋەتتە تۇرىدۇ. پەرىشتىلەر ئۇنى كۆرۈپ بەرىكەت تاپىدۇ، دىدى. شۇنىڭ بىلەن سېنىڭ دەرگاھىڭغا كىردىم. بىر دەرەختىكى مېۋىنى پۈرىدىم. ئۇنىڭدىن بىر ھۆر-پەرى چىقتى. يۈزىگە پەردە تارتتى. مەن: سەن كىم، كىمگە مەنسۇپ بولسەن؟ دىدىم. ئۇ: تاغاڭنىڭ ئوغلى ئالى ئۈچۈن يارىتىلدىم. يا رەسۇلۇللاھ! دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

مىراج كېچىسى تاڭ سەھەردە جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بەش ۋاقىت نامازنى ۋاقتى بىلەن قىلدۇردى. ھەدىس شەرىپتە: «جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، كەبىنىڭ ئىشكى ئالدىدا ماڭا ئىككى كۈن ئىمام بولۇپ ناماز قىلدۇردى. ئىككىمىز، ئاسمان قىزارغاندا بامدات نامزىنى، قۇياش تۆپىلىكتىن ئايرىلغاندا پېشىن نامىزىنى، ھەر نەرسىنىڭ كۆلەڭگىسى ئۆزىچىلىك بولغاندا، ئەسىر نامىزىنى، كۈن ئولتۇرغاندا (قۇياشنىڭ ئۈستى تەرىپ يوقالغاندا) شام نامىزىنى، شاپاق نۇرى يوقىغاندا خۇپتەن نامىزىنى قىلدۇق. ئىككىنچى كۈنى، تاڭ يورۇغاندا بامدات نامىزىنى، ھەر نەرسىنىڭ كۆلەڭگىسى ئىككى ھەسسە بولغاندا پېشىن نامىزىنى، بۇنىڭدىن كېيىنلا ئەسىر نامىزىنى، روزىمىز بۇزۇلغاندىن كېيىن شام نامىزىنى، كېچىنىڭ ئۈچتە بىرى بولغاندا خۇپتەن

---

[75]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 144،I.

[76]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 215،I.

[77]بۇخارى، «مەناكىبۇل-ئەنسار»، 42؛ تىرمىزى، «تەپسىرۇل-قۇرئان»، 20؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 403،I؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، 255،I؛ سۆھەيلى، ئەرراۋزۆل-ئۆنۆف،208،II.

نامىزنى قىلدۇق. جەبرائىل: يا مۇھەممەت! سىنىڭ ۋە بۇرۇن ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ناماز قىلغان ۋاقىتلىرى بۇنىڭدىن ئىبارەتتۇر. ئۈممىتىڭ بەش ۋاقىت نامازنى، ئىككىمىز قىلغان بۇ ۋاقىتنىڭ ئارىسىدا قىلسۇن، دېدى»[78] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

شۇنداق قىلىپ ناماز ۋاقىتلىرى مۇشۇنداق بەلگىلەندى. خەبەشىستانغا ئادەم ئەۋەتىپ بەش ۋاقىت نامازنىڭ پەرىز بولغانلىقىنى، پەرىز بولغان كۈندىن تارتىپ، تا خەۋەردار بولغان كۈنگىچە بولغان نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىشى كېرەكلىكى بىلدۈردى.

ئەي جامالى كۆزىن نۇرى ئەۋلىيا،
ئەي مەدەت ھەم مەنبەسى نۇرىن خۇدا،
ئاياغ توپاڭ سوپىلارغا تۇتىيا،
ئەي مەدەت ھەم مەنبەسى نۇرىن خۇدا.

ھېچكىم سەنسىز تاپالماس ھەققە يېتىش،
پەيزى لۇتپۇڭ بىلەن بولۇر مەرتىلىكى قوبۇل،
ئالەملەرگە رەھمەتتۇرسەن ئەي رەسۇل،
ئەي مەدەت ھەم مەنبەسى نۇرى خۇدا.

ئەيلىدىم سانسىز گۇناھ ۋە رىجىم،
بولدۇم ھاۋايى- ھەۋەسكارلار بىلەن ئىجىل،
ئەيلە ئىسيانىمغا شاپائەت يا كەرىم،
ئەي مەدەت ھەم مەنبەسى نۇرى خۇدا.

ئەي كەرەم كانى ئەزىم ئاللاھ رەسۇلى،
بەك تۆۋەندۇر بۇ گۇناھكار ھەق قۇلى،
دەرگاھىڭدىن ئىلتىجا ئەيلەر، قىل ئاتا.
ئەي مەدەت ھەم مەنبەسى نۇرى خۇدا.

ياۋۇز سۇلتان سەلىم (سەلىمى)

## ھىجرەت

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھەر يىلى، كەبىگە كەلگەن زىيارەتچىلەرنى دىنغا دەۋەت قىلاتتى. ئۇلارنىڭ دوزاق ئوتىدىن قۇرتۇلۇپ، ئەبەدى سائادەت بولغان جەننەتكە كىرىشى ئۈچۈن، ھەر تۈرلۈك ھاقارەتلەرگە چىداپ پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىشنى داۋام

[78] ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، 648~649، IV؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 403~404، I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 213~215، I.

قىلدى. قەبىلىلەرنىڭ ئولتۇراق يەرلىرىگە كېلىپ، «ئاللاھ تائالاھنىڭ، پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسنى ئورۇنداپ بولغىچە، مېنى ھىمايە قىلىپ، ياردەم قىلىدىغان كىم بار؟ ئۇنىڭ ئۈچۈن جەننەت بېرىلسۇن» دەيتتى. ئەپسۇس، ئۇنى ھىمايە قىلىدىغان، ياردەم قىلىدىغان بىرسى چىقمىدى.

پەيغەمبەرلىكنىڭ ئون بىرىنچى يىلى ئىدى. بازاردا، كەبىنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن كەلگەن بىر توپ كىشى بىلەن ئۇچراشتى. ئۇلارغا: سىلەر كىم بولىسىلەر؟ دىدى. ئۇلار: مەدىنەلىك، ھازرەج قەبىلىسىدىن بولىمىز، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ئانىسى سەلما خانىممۇ، ھازرەج قەبىلىسى، نەججار ئوغۇللىرىنىڭ نەسلىدىن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ ئالتە كىشى بىلەن بىر مۇددەت ئولتۇردى ۋە ئۇلارغا ئىبراھىم سۈرىسىنىڭ 52~35-ئايەتلىرىنى ئوقۇپ ئىسلامنى چۈشەندۈردى. بۇ دىنغا كىرىشى ئۈچۈن ئۇلارنى دەۋەت قىلدى. قەبىلىسىدىكى چوڭلاردىن ۋە مەدىنىدە ياشايدىغان يەھۇدىلاردىن پات-يېقىندا بىر پەيغەمبەرنىڭ كېلىدىغانلىقىنى بىلەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنى دىنغا دەۋەت قىلىشى بىلەن ئۇلار بىر-بىرىگە مەنىلىك قارىشىپ، «يەھۇدىلارنىڭ خەۋەر بەرگىنى دەل بۇ پەيغەمبەردۇر!» دەپ بىر-بىرى بىلەن پاراڭلاشتى. ئەۋس ۋە ھازرەج قەبىلىلىرى مەدىنىدە، بۇرۇندىن تارتىپلا يەھۇدىلارغا دۈشمەن بولۇپ، پۇرسەت تاپسىلا بىر-بىرى بىلەن ئۇرۇش قىلاتتى. يەھۇدىلاردىن بۇرۇن مۇسۇلمان بولۇپ، ئىسلامىيەت بىلەن شەرەپلەنسە، ئۇلارنى مەغلۇپ قىلىپ، مەدىنىدىن قوغلاپ چىقىرىدىغانلىقىغا ئىشىنەتتى. بۇ سەۋەپتىن دەرھال رەسۇلۇللاھنىڭ ھۇزۇرىدا شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولۇشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: «يا رەسۇلۇللاھ! بىز قەۋمىمىزنى يەھۇدىلار بىلەن ئۇرۇش قىلغان ھالەتتە تاشلاپ كەلگەن ئىدۇق. شۇنى ئارزۇ قىلىمىزكى، ئاللاھ تائالاھ، ئۇلارنى سىزدەك مۇبارەك زاتنىڭ سايىسىدە ئىمان ئېيتىش بىلەن شەرەپلەندۈرسۇن. بىز بارا-بارمايلا ئۇلارنى ۋە قەۋمىمىزنى ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلىمىز. بۇ دىنىدىن قوبۇل قىلغانلىرىمىزنى ئۇلارغا چۈشەندۈرىمىز. ئەگەر ئاللاھ تائالاھ ئۇلارنى بۇ دىن ئۈستىگە توپلاپ بىرلەشتۈرسە، سەندىن ئەزىز ۋە ئۇلۇغ بىرسى بولماس» دىيىشتى.

بۇ ئالتە كىشى ھەقىقەتەن ئىشەنگەن بولۇپ، ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبەرىمىزگە تەبلىق ئەتكەنلىرىنى تەستىقلاپ قوبۇل قىلغان ئىدى. يۇرتلىرىغا قايتىش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن روخسەت ئېلىشتى. يىڭى مۇسۇلمان بولغان بۇ ئالتە كىشى: ئۇكبە بىن ئەمىر، ئەساد بىن زۈرارە، ئاۋف بىن خارىس، رافى بىن مالىك، كۇتبە بىن ئامىر، جابىر بىن ئابدۇللاھ (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) ئىدى.[79]

## بىرىنچى ئاكابە بىئاتى ۋە مەدىنىدە تۇغۇلغان قۇياش

مۇسۇلمان بولغان ئالتە كىشى مەدىنىگە قايتىپ كېلىپ، دەرھال ئىسلامىيەتنى ۋە پەيغەمبەرىمىزنى تەبلىق قىلىپ، خەلقنى ئىسلام دىنىغا كىرگۈزۈش ئۈچۈن دەۋەت قىلىشنى باشلىۋەتتى. بۇ ئىشتا ئۇقەدەر چاققان چىقتىكى، مەدىنىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆزىنى قىلمىغان بىر ئۆي قالمىدى. شۇنداق قىلىپ ئىسلامىيەت ھازرەج قەبىلىسىدە كەڭ تارقالغاندەك، ئەۋس قەبىلىسىدىمۇ بەزى كىشلەر مۇسۇلمان بولدى.

ئاكابەدىكى ئۇچرىشىشتىن بىر يىل كېيىن، ئەساد بىن زۈرارە ۋە ئىسلامىيەتنى قوبۇل قىلغان ئون ئىككى سەبدىشى، ھاج مەۋسىمىدە مەككىگە كەلدى. ئۇ يىلى مۇشرىكلەر مۇسۇلمانلارغا بۇرۇنقىدىنمۇ بەكىرەك زۇلۇم ۋە ئىشكەنجە ئاستىغا ئالغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى نازارەت ئاستىغان ئالغان بولۇپ، ئۇنىڭ بىلەن پاراڭلاشقانلا ئادەمنى قىين-قىستاققا ئالاتتى. بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقان مەدىنىكلەر، كەچلىكى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن ئاكابەدە كۆرۈشۈش ئۈچۈن مەسلىھەت ئېلىپ، كېچە ۋاقتلىرىدا كۆرۈشتى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئىتائەت قىلىپ پۈتۈن ئەمىر-پەرمانلىرىغا بويسۇنىدىغانلىقىنى قوبۇل قىلىشتى. بۇ بېيتمدا، «ئاللاھ تائالاھقا شېرىك قوشماسلىق، زىنا قىلماسلىق، ئوغۇرلۇق قىلماسلىق، تۆھمەتتىن ئۇزاق تۇرۇش، ئەيىپلەش ۋە رىسىق قورقۇسىدىن باللىرىنى ئۆلتۈرمەسلىك»-كە دائىر ۋەدە بېرىشتى.[80] ئىككىسى ئەۋس قەبىلىسىدىن قالغانلىرى ھازرەج قەبىلىسىدىن بولغان بۇ توپقا ئەساد بىن زۈرارە رەئىس ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، بۇ ئون ئىككى كىشىنى قەبىلىلىرىگە تەمسىلچى قىلدى. بۇلار قەبىلىسگە ئىسلامىيەتنى چۈشەندۈرۈپ، ئۇلارغا ۋاكالەتەن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە كېپىل بولاتتى. ئەساد بىن زۈرارە بولسا، ھەممىسىگە ۋاكالەتەن كېپىل بولاتتى. تۇنجى

---

[79]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 431~429، I؛ئىبنى ساد،ئەت-تاباكات،220~219، I؛ئىبنى ئاساكىر، تارىخى دىماشىك، 82، IX.
[80]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 220، I.

ئاكابە بىئاتىدىكىلەر: مالىك بىن نەججار ئوغۇللىرىدىن ئەساد بىن زۇرارە، ئاۋف بىن خارىس، مۇئاز بىن خارىس، زۇرەيك بىن ئامىر ئوغۇللىرىدىن رافى بىن مالىك، زەكۋان بىن ئابدىكايس، گانىم بىن ئاۋف ئوغۇللىرىدىن ئۇبابە بىن سامىت، گۇسەينا ئوغۇللىرىدىن يەزىت بىن سالەبە، ئاجلان بىن زەيىت ئوغۇللىرىدىن ئابباس بىن ئۇبابە، خارام بىن كاب ئوغۇللىرىدىن ئۇكبە بىن ئامىر، سەۋات بىن گانىم ئوغۇللىرىدىن كۇتبە بىن ئامىر، ئابدۇلەشھەل بىن جۇشەم ئوغۇللىرىدىن ئەبۇل ھەيسەم، مالىك بىن تەييھان ۋە ئامىر بىن ئاۋف ئوغۇللىرىدىن ئۇۋەيم بىن سائىدە ئىدى.

بۇ بېتىمدىن كېيىن، مەدىنىگە قايتقان ھەزرىتى ئەساد ۋە سەبداشلىرى، كېچە-كۈندۈز ئىسلامىيەتنى تەبلىغ قىلىپ، كىشلەرنى ھەق دىنغا دەۋەت قىلدى. بۇ دەۋەت سەۋەبىدىن ئىسلام مەدىنىدە تېزلىك بىلەن تارقالدى. ھەتتا، بۇرۇن بىر-بىرىگە دۈشمەن بولغان ئەۋس ۋە خازرەج قەبىلىلىرى بىر ياقىدىن باش چىقاردى. ئۇلار ئىسلامىيەتنى چوڭقۇرلاپ ئۆگىنىش ئۈچۈن، پەيغەمبەرىمىزدىن بىر مۇئەللىم تەلەپ قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا قۇرئان-كەرىمنى ۋە ئىسلامىيەتنى ئۆگىتىش ئۈچۈن، مەككىدىكى ئاسخابىلىرىدىن بىرسى بولغان، مۇساب بىن ئۇمەيرنى مۇئەللىم قىلىپ مەدىنىگە ئەۋەتتى.

ھەزرىتى مۇساب، ھەزرىتى ئەساتنىڭ ئۆيىدە قالدى. ئۇنىڭ بىلەن ئۆيمۇ-ئۆي ئارىلاپ ئىسلامىيەتنى تەبلىغ قىلدى. رەسۇلۇللاھنىڭ سۆيگۈسىنى ۋە ئۇنى، پۈتۈن دۈشمەنلەردىن قوغداش ئۈچۈن، جان-جەھلى بىلەن خىزمەت قىلىشنى تەلەپ قىلدى. ئۇلارنى رەسۇلۇللاھ بىلەن قىلىنىدىغان بىئاتقا تەييارلاشتى. ئەساد بىن زۇرارەنىڭ قەبىلە رەئىسمۇ ساد بىن مۇئاز بولۇپ، ئۇنىڭ بىلەن تۇققان ئىدى. ئۇ زامانلاردا ئەرەپلەر ئارىسىدا، ئۇرۇق-تۇققانلارغا ھاقارەت قىلىشنى ئېغىر ئالغانلىقى ئۈچۈن، تېخى ئىمان ئېيتمىغان ساد بىن مۇئاز، ئەساد بىن زۇرارەنىڭ ئۆيىگە بېرىپ بۇ ئىشنى توساپ قالالمىدى. ئۆزى بىر قەبىلە رەئىسى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۆزى قول سېلىشتىن بىئارام بولدى ۋە بۇ سەۋەپتىن قەبىلە ئاقسۆڭەكلىرىدىن ئۇسەيد بىن خۇدايرغا، «مەھەللىمىزگە بارغىن. كەلگەن شۇ كىشىنى تاپقىن، نىمە قىلساڭ قىلغىن. ئەساد مېنىڭ تەيزەمنىڭ (ئانىسىنىڭ قىز تۇققانلىرى) ئوغلى بولمىغان بولسا، بۇ ئىشنى ساڭا ھاۋالە قىلمىغان بولاتتىم» دىدى.

ئەمرنى تاپشۇرۇپ ئالغان ئۇسەيد بىن خۇدايىر قورالىنى ئېلىپ، ھەزرىتى مۇساب بىن ئۇمەيرنىڭ ئۆيىگە ماڭدى. ئۇ يەرگە كېلىپ، ئۆپكىلەنگەن ھالدا: بۇ يەرگە نىمە ئۈچۈن كەلدىڭىز، ئىنسانلارنى ئالداپ، ھاياتىڭىزدىن تويمىغان بولسىڭىز بۇ يەردىن دەرھال كېتىڭ! دىدى. ئۇنىڭ ئاچىققلانغان ھالىتىنى كۆرگەن مۇساب بىن ئۇمەير: باشتا بىر ئاز ئولتۇرۇۋالغىن، سۆزۈمنى ئاڭلا! ياخشى كۆرسەڭ قوبۇل قىلغىن، ياقتۇرمىساڭ توسساڭ بولىدۇ... دىدى-دە، بەكمۇ يۇمشاق ۋە نازۇك جاۋاب بەردى. ئۇسەيد ئۆزىنى تۇتىۋىلىپ: توغرا سۆزلىدىڭ، دىدى ۋە قورالىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇردى.

ھەزرىتى مۇسابنىڭ تاتلىق پاراڭلىرى، ئىنسانىنىڭ قەلبىنى ئېزىدىغان سۆزلىرى ۋە ئۇنىڭ چىرايلىق ئاۋازى بىلەن ئوقۇغان قۇرئان-كەرىمنى ئاڭلىدى. ئۆزىنى يوقاتقان ھالدا: بۇ نىمدىگەن گۈزەل! دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن: بۇ دىنغا كىرىش ئۈچۈن نىمە قىلىش كېرەك؟ دىدى. ئۇنىڭغا چۈشەندۈردى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولدى. خوشاللىقىدىن ئولتۇرالمىغان ھەزرىتى ئۇسەيد: مەن بىرىپ سىلەرگە بىر كىشىنى ئەۋەتەي، ئەگەر ئۇمۇ مۇسۇلمان بولسا، مەدىنىدە ئۇنىڭ قەۋمىدىن مۇسۇلمان بولمىغان ھىچكىم قالمايدۇ... دىگىنچە، يۈگۈرۈپ چىقىپ كەتتى. ئۇددۇل ساد بىن مۇئازنىڭ قېشىغا باردى. ساد بىن مۇئاز ئۇنى كۆرۈشى بىلەن ئۆز-ئۆزىگە: قەسەم ئىچەيكى، ئۇسەيد بۇ يەردىن چىققان چىرايى بىلەن كەلمەيدۇ دىدى. ئۇنىڭغا: قانداق قىلدىڭ؟ ئۇسەيد، دەپ سورىدى. ھەزرىتى ئۇسەيد بىن خۇدايىر، ساد بىن مۇئازنىڭ مۇسۇلمان بولۇشىنى ئارزۇ قىلغانلىقى ئۈچۈن: ئۇ كىشى بىلەن پاراڭلاشتىم. ھىچقانداق بىر يامانلىقىنى كۆرمىدىم. شۇنى ئاڭلىدىمكى، بەنى ھارىسە ئوغۇللىرى، تەيزە ئوغلۇڭ ئەساتنىڭ بۇنداق بىر مېھمانىنى ئۆيىدە قوندۇرغانلىقىغا ئىچى تارلىق قىلىپ، ئۇنى ئۆلتۈرۈشنىڭ كويىغا چۈشۈپتۇ، دىدى.

بۇ سۆزلەر، ساد بىن مۇئازنىڭ غۇرۇرىغا تەگدى. چۈنكى بىر قانچە يىل بۇرۇنقى بىر ئۇرۇشتا، بەنى ھارىسە ئوغۇللىرىنى يېڭىپ، ھايبەرگە ھامىلە بولۇشقا مەجبۇرلىغان ئىدى. بىر يىل كېيىن ئۇلارنى ئەپۇ قىلىپ، مەملىكەتلىرىگە قايتىشىغا يول قويغان ئىدى. ياخشىلىققا يامانلىق قايتۇرغان بۇ ئىش، ساد بىن مۇئازنى غەزەپلەندۈردى. ئەسلىدە بۇنداق بىر ئىش يوق ئىدى. ئۇسەيد بىن خۇدايىر بۇ ھىلىنى قوللىنىپ، ساد بىن مۇئازنىڭ ئۇلارغا يامانلىق قىلىشىنىڭ ئالدىنى ئالماقچى بولغان ئىدى. شۇنداق قىلىپ ئۇلارنىڭ تەرىپىگە ئۆتۈش ۋە ئاخىرىدا مۇسۇلمان بولۇشىغا ئاساس سالغان ئىدى.

ساد بىن مۇئاز، ئۇسەيد بىن خۇدايىردىن بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان ھامان ئورنىدىن چاچىراپ تۇرۇپ كەتتى. ھەزرىتى ئەساد بىن زۇرارەنىڭ قېشىغا كەلدى. ئۇلارنىڭ ھۇزۇر ئىچىدە ئولتۇرۇپ، پاراڭغا چۈشكەنلىكىنى كۆردى. ئۇلارنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئەي ئەساد! ئارىمىزدا تۇققاندارچىلىق بولمىغان بولسا، سەن بۇلارنى قىلالمىغان بولاتتىڭ... دىدى. بۇ سۆزلەرگە ھەزرىتى مۇساب بىن ئۇمەير: ئەي ساد! بىر ئاز تۇرغىن، باشتا بىزنى بىر تىڭشىغىن، ئەگەر سۆزىمىز ساڭا ياقسا قوبۇل قىلغىن. ياقمىسا، ساڭا زورلاپ

تاڭمايمىز، كەتسەڭ ئىختىيار! دىدى. ساد بىن مۇئاز، بۇ تاتلىق سۆزلەر ئالدىدا سەل ئېرىپ قالدى. بىر بۇلۇڭدا ئولتۇرۇپ ئۇلارنىڭ سۆزىنى ئاڭلاشقا باشلىدى. مۇساب بىن ئۇمەيىر ھەزرەتلىرى، ساد بىن مۇئازغا باشتا ئىسلامىيەتنى چۈشەندۈردى. ئىسلامىيەتنىڭ ئاساسلىرىنى سۆزلىدى. ئاخىرىدا چىرايلىق ھەم تاتلىق ئاۋازى بىلەن قۇرئان-كەرىمدىن بىر مىقدار ئوقۇدى. ئوقۇغانسىرى ساد بىن مۇئازنىڭ چىرايى ئۆزگىرىپ ئۆزىنى يوقىتايلا دىدى. قۇرئان-كەرىمنىڭ تەڭداشسىز كارامىتى ئالدىدا قەلبى يۇمشاپ، ئۇنىڭ تەسىرى ئاستىدا قالدى. ئۆزىنى تۇتالمىغان ھالدا: سىلەر بۇ دىنغا كىرىش ئۈچۈن نىمە قىلىسىلەر؟ دىدى. مۇساب بىن ئۇمەيىر دەرھال كەلىمە شاھادەت ئۆگەتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇمۇ: ئەشھەدۇ ئەنلا ئىلاھە ئىللاللاھ ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئابدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھ، دەپ مۇسۇلمان بولدى. ساد بىن مۇئازمۇ مۇسۇلمان بولۇش شەرىپى بىلەن ئورنىدا ئولتۇرالماي قالدى. دەرھال ئۆيىگە بېرىپ ئۆگەنگىنى بويىچە غۇسۇل تاھارەت ئالدى. ئۇنىڭدىن كېيىن قەۋمىنىڭ توپلىنىشىغا پەرمان بەردى. ئۇسەيد بىن خۇدايىرنى يېنىغا ئېلىپ، خەلق توپلانغان يەرگە كەلدى. ئابدۇلەشھەل ئوغۇللىرىغا خىتاپ قىلىپ: ئەي ئابدۇلەشھەل ئوغۇللىرى! سىلەر ماڭا قانداق قارايسىلەر؟ دىدى. ئۇلار تەڭ ئاۋازدا: سەن بىزنىڭ رەئىسىمىز، ئۇلۇغىمىز سەن نىمىنى بۇيرىساڭ بىز شۇنىڭغا ئىتائەت قىلىمىز، دىدى. ساد بىن مۇئاز: ھەممىڭلارغا بىر خەۋەر ئۇختۇرىمەن. مەن مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندىم. سىلەرنىمۇ ئاللاھ تائالاھقا ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىغا ئىمان ئېيتىشنى تەۋسىيە قىلىمەن، ئەگەر ئىمان ئېيتمىساڭلار، ھىچبىرىڭلار بىلەن كۆرۈشمەيمەن، پاراڭلاشمايمەن!... دىدى.

ئابدۇلەشھەل ئوغۇللىرى، رەئىسى ساد بىن مۇئازنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقى ۋە ئىسلامغا دەۋەت قىلغانلىقىنى ئاڭلار-ئاڭلىماستىن ھەممىسى بىرلىكتە مۇسۇلمان بولدى. ئۇ كۈنى ئاخشامغىچە مەدىنە ئاسمىنى شاھادەت ۋە تەكبىر ئاۋازلىرى بىلەن ياڭرىدى.[81]

بۇ ۋەقەدىن ئۈزۈن ئۆتمەي، پۈتۈن مەدىنە خەلقى، ئەۋس ۋە ھازرەج قەبىلىلىرى مۇسۇلمان بولدى. ئەتراپ ئىسلام نۇرى بىلەن يورىدى. ساد بىن مۇئاز ۋە ئۇسەيد بىن خۇدايىر، قەبىلىسىگە تەۋە بولغان پۈتۈن بۇتلارنى پاچاقلىدى. بۇ ئەھۋال سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە خەۋەر قىلىنىشى بىلەن بەكمۇ مەمنۇن بولدى. مەككىلىك مۇسۇلمانلار بايرام شاتلىقىغا چۆمدى. بۇ سەۋەپتىن ئۇ يىل (مىلادى 621-يىلى) سەنەتۇس سۇرۇر خوشاللىق يىلى قىلىپ بېكىتىلدى.

## ئىككىنچى ئاكابە بىئاتى

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى تەبلىق قىلىشقا ئاتقىنىغا ئون ئۈچ يىل بولغان ئىدى. مەككىلىك مۇشرىكلەرنىڭ زۇلۇمى چېكىگە يەتكەن ئىدى. مەدىنىدە بولسا، ئەساد بىن زۇرارە بىلەن مۇساب بىن ئۇمەيىرنىڭ خىزمەتلىرى سايىسىدە، ئەۋس ۋە ھازرەجلىكلەر مۇسۇلمانلارغا قۇچاق ئاچقان ئىدى. ئۇلارنى باغرىغا بېسىپ، ئۇلار ئۈچۈن ھەر ئىش قىلىشقا ئاشىق-بىقارار بولغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ بالدۇراق مەدىنىگە قەدەم -تەشرىپ قىلىشىنى تەقەززالىق بىلەن كۈتىۋاتاتتى. ئۇنىڭ ئۈچۈن مال-دۇنياسىنى، جېنىنى پىدا قىلىشقا ۋەدە قىلىشقان ئىدى. ھەج مەۋسىمى كەلگەن ئىدى. مۇساب بىن ئۇمەيىر بىلەن مەدىنىدىن يەتمىش ئۈچ ئەركەك ۋە ئىككى ئايال مۇسۇلمان مەككىگە كەلدى. ھەجدىن كېيىن ھەممىسى ئاكابەدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن كۆرۈشتى. ئەساد بىن زۇرارە ۋە ئون ئىككى تەمسىلچى، قەبىلىلىرىگە ۋاكالەتەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى مەدىنىگە ھىجرەت قىلىش تەكلىپىنى بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز قۇرئان-كەرىمدىكى بەزى ئايەت-كەرىمىلەرنى ئوقۇغاندىن كېيىن، ئۆز ماللىرىنى، بالىلىرىنى قانداق قوغدىغان بولسا، ئۇلارنىمۇ شۇنداق قوغدىشى ھەققىدە ۋەدە تەلەپ قىلدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تېخى مۇسۇلمان بولمىغان تاغىسى ھەزرەتى ئابباسمۇ ئۇ يەردە ئىدى. بىئات ئۈچۈن كەلگەن بۇ توپلۇمغا: «ئەي مەدىنىلىكلەر! بۇ قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى، ئىنسانلار ئىچىدە ئەڭ سۆيگىنىم، ئەگەر ئۇنى تەستىقلاپ، ئاللاھنىڭ كەلتۈرگەنلىرىگە ئىشىنىپ ئۇنى ئۆزەڭلار بىلەن ئېلىپ كېتىشنى خالىساڭلار، مېنى رازى قىلغۇدەك بىر ۋەدە بېرىشىڭلار كېرەك. بىلىپ تۇرۇپسىلەر، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بىزنىڭ ئادىمىمىز. بىز ئۇنى، ئۇنىڭغا ئىشەنمىگەنلەردىن قوغدىدۇق. ئۇ بىزنىڭ ئارىمىزدا ئىززەت ۋە شەرەپ بىلەن ھىمايە ئاستىدا ياشاۋاتىدۇ. بىزنىڭ بۇنداق ياخشى مۇئامىلىمىزگە قارىماي، بىزدىن يۈز ئۆرۈپ سىلەر بىلەن كېتىشكە قارار بەردى. ئەگەر سىلەر، پۈتۈن ئەرەپ قەبىلىلىرى بىرلىشىپ ھۇجۇم قىلسا، ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلالىغۇدەك كۈچلۈكلار بولسا، بۇ ئىشقا تۇتۇش قىلىڭلار، بۇ ئىشنى ياخشى مەسلىھەت قىلىڭلار، كېيىن پۇشايمانغا قالماڭلار، بەرگەن ۋەدەڭلاردا تۇرۇپ ئۇنى دۈشمەندىن قوغدىيالامسىلەر؟ بۇنى قىلالىساڭلارغۇ بەك ياخشى بولاتتى. ئەگەر مەككىدىن چىقىپلا ئۇنى يالغۇز تاشلاپ قويساڭلار، ھازىرلا ۋاز كېچىڭلار، ئۆز يۇرتىدا ھىمايە ئاستىدا شەرەپ بىلەن ياشىسۇن!» دىدى.

---

[81]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،435؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، II،258.

ھەزرىتى ئابباسنىڭ بۇ سۆزىنى ئاڭلىغان مەدىنىلىكلەرنىڭ كۆڭلى يېرىم بولدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى مەملىكىتىگە ئېلىپ بارغاندا، ئۇنى مۇشرىكلەردىن قوغدىيالمايدىغان، بېسىمغا ئۇچرىغاندا ئۇنى تاشلاپ قاچىدىغان بىر سۆزگە دۇچ كەلگەن ئىدى. مەدىنە ساھابىلىرىدىن ئەساد بىن زۇرارە ھەزرەتلىرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قاراپ، «يا رەسۇلۇللاھ! روخسەت بەرسىڭىز بىر قانچە ئېغىز سۆزۈم بار ئىدى. ئۇنى ھەزرىتىمگە بىلدۈرەي دىگەن ئۈمىتتە» دىدى. كائىناتنىڭ پەخرى روخسەت بىرىشى بىلەن ھەزرىتى ئەساد: «ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ھەر دەۋەتنىڭ يۇمشاق ياكى قاتتىق يولى، بىر ئۇسلۇبى باردۇر. ھازىر سىز بىزنى شۇنداق بىر نەرسىگە دەۋەت قىلىۋاتىسىز. ئۇنى ئىنسانلارنىڭ قوبۇل قىلىشى بەكمۇ قىيىن. چۈنكى ئىنسانلار، بۇرۇندىن تارتىپ چوقۇنۇپ كەلگەن بۇتلىرىنى تاشلاپ، ئىسلامغا كىرىشى بەكمۇ كۈچ تەلەپ قىلىدۇ. بۇلارغا قارىماي، بىز ئىسلامنى پۈتۈن قەلبىمىز بىلەن قوبۇل قىلدۇق. بىلىپ تۇرۇپسىزكى، بۇنى قوبۇل قىلىشمۇ بەك تەستۇر. ھەتتا ئۆز تاغىلىرىمۇ دۈشمەن كۆرگەن بۇنداق ئۇلۇغ بىر زاتقا قۇچاق ئېچىپ، بۇ شەرەپلىك ۋەزىپىنى پەرىز قىلىشنى ۋەزىپە دەپ بىلىمىز، ھەممىمىز بۇ ۋەدىمىزدە بىر يەرگە كەلدۇق. تىلىمىزدا نىمە دىسەك، قەلبىمىزمۇ شۇنى تەستىق قىلىدۇ. ئۆز بالا-چاقىلىرىمىزنى قانداق قوغدىغان بولساق، سىزنىڭ مۇبارەك تېنىڭىزنى ئاخىرقى بىر تامچە قېنىمىز قالغۇچە قوغداشقا قەسەم ئىچىمىز. ئەگەر ۋەدىمىزنى بۇزساق، ئاللاھ تائالاھقا بەرگەن سۆزىمىزنى تۇتمىساق، قاراقچىلارغا يەم بولايلى. يا رەسۇلۇللاھ! بىز ۋەدىمىزدە تۇرىمىز. ئاللاھ تائالاھ بىزنى غالىپلاردىن قىلسۇن» دىدى. ئاخىرىدا: «يا رەسۇلۇللاھ! بىزدىن ئۆزىڭىز خالىغانچە تەمىنات ئېلىپ، شەرىت قويالايسىز» دەپ داۋام قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنى ئىسلامىيەتكە تەشۋىق قىلدى. قۇرئان-كەرىم ئوقۇدى ۋە ئۇلارغا: «سىلەردىن ئاللاھ ئۈچۈن شەرتىم، ئاللاھ تائالاھقا ئىبادەت قىلىش ۋە ئۇنىڭغا ھىچبىر نەرسىنى شېرىك قوشماسلىق؛ ئۆزەم ۋە ئاسخابىم ئۈچۈن قويغان شەرتىم، بىزنى ھىمايە قىلىش، ئاسخابىمغا ياردەم قىلىش، ئۆزەڭلارنى قوغدىغان، ھىمايە قىلغان نەرسىلەردىن بىزنىمۇ قوغداش» دىدى.

بەرا بىن مارۇر: «سېنى ھەق دىن ۋە كىتاپ بىلەن ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم بولسۇنكى، ئۆز بالا-چاقىمىزنى قوغدىغاندەك سېنىمۇ جان-جەھلىمىز بىلەن قوغدايمىز! بىز بىلەن بىئاتلاشقىن يا رەسۇلۇللاھ!» دىدى.

مەدىنىلىك مۇسۇلمانلاردىن ئاببىاس بىن ئۇبەدە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن تۈزۈلگەن بېئەتنى جەزىملەشتۈرۈش ئۈچۈن، سەبداشلىرىغا: ئەي ھازىرەجلىكلەر! مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى نىمە ئۈچۈن قوبۇل قىلغانلىقىڭلارنى بىلەمسىلەر؟ دىدى. ئۇلار: شۇنداق بىلىمىز، دىدى. ئاباباس: سىز ئۇنى، ھەم سۈلھى ھەم ئۇرۇش ۋاقتىلىرى ئۈچۈن قوبۇل قىلىپ، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىسىلەر. ئەگەر، مال-مۈلكۈڭلارغا بىر زىيان كەلسە، ئۇرۇق-تۇققان ۋە يېقىنلىرىڭلاردىن بىرەسى ھالاك بولسا، پەيغەمبەرنى يالغۇز ۋە ياردەمچىسىز تاشلاپ قويىسىلەر، قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر بۇنداق بىر ئىشنى قىلساڭلار، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ھالاك بولىسىلەر! ئەگەر دەۋەت قىلغان ئىشىغا، ئۇرۇق-تۇققانلارنىڭ ئۆلتۈرۈلىشى، مال-دۇنيارىڭلاردىن يوق بولىشىدىن قورقمىساڭلار، ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىشنى پۈككەن بولساڭلار، بۇ ۋەدەڭلاردا تۇرۇڭلار! قەسەم قىلايكى بۇ دۇنيا ۋە ئاخىرەت ھاياتىڭلار ئۈچۈن خەيرىلىكتۇر، دىدى. ئۇلار: بىز ماللىرىمىز زىيانغا ئۇچرىسىمۇ، يېقىنلىرىمىز ئۆلگەن تەغدىرىدىمۇ، پەيغەمبەرىمىزدىن ۋاز كەچمەيمىز، ئۇنىڭدىن ھىچبىر زامان ئايرىلمايمىز، دىدى. ئاخىرىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قاراپ: يا رەسۇلۇللاھ! بىز بۇ ۋەدىمىزدە تۇرساق، بىزگە نىمە مۇكاپات بار؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئاللاھ تائالاھنىڭ رازىلىقى ۋە جەننەت بار، دىدى.

ئۇلاردىن ھەر بىر قەۋمنىڭ ۋەكىللىرى ئايرىم-ئايرىم ۋەدە بەردى. ئەڭ بالدۇر ئەساد بىن زۇرارە: «مەن ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسىگە بەرگەن ۋەدەمدە تۇرۇپ، جېنىم ۋە مېلىم بىلەن ئۇنى قوغداش، ئۇنىڭغا ياردەم قىلىش يولىدا ۋەدەمگە ئەمەل قىلىمەن» دەپ قەسەم ئىچتى. ئارقىسىدىن ھەممەيلەن ئۇنىڭغا ئوخشاش قەسەم قىلىپ، «ئاللاھ تائالاھ ۋە رەسۇلىنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلدۇق، ئاڭلىدۇق ۋە باش ئەگدۇق» دەپ ئىتائەتنى بىلدۈردى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئۈچۈن مال ۋە جاندىن كېچىشكە رازى بولۇشتى. ئاياللار بىلەن قىلىنغان بېئەت بولسا، پەقەت سۆز بىلەنلا قىلىندى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، «ئاللاھ تائالاھقا ھىچبىر شېرىك قوشماسلىق، ئوغۇرلۇق، تۆھمەت ۋە زىنا قىلماسلىق، باللىرىنى ئۆلتۈرمەسلىك، يالغان سۆزلىمەسلىك، خەيرلىك ئىشلاردا ئالدىدا بولۇش...» ھەققىدە ئۇلاردىن ۋەدە ئالدى.

مەدىنىلىكلەرنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قەسەم قىلغان ۋاقتىدا، ئاكەبە تۆپىلىكىدىن: ئەي مىنادا قونۇپ قالغانلار! پەيغەمبەر بىلەن مەدىنىلىك مۇسۇلمانلار سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن مەسلىھەتلەشتى، دەپ ۋارقىرىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ ئاۋازغا: بۇ ئاكابەنىڭ شەيتانىدۇر، دىگەندىن كېيىن، ۋارقىرىغان شەيتانغا: ئەي ئاللاھ تائالاھنىڭ دۈشمىنى! سېنىڭ ھەققىڭدىنمۇ كېلىمەن، دىدى. قەسەم ئىچىشكەن مەدىنىلىكلەرگە: سىلەر دەرھال قونالغۇ يەرلىرىڭلارغا قايتىڭلار» دىدى. ئابباس بىن ئۇبادە: يا رەسۇلۇللاھ! قەسەم ئىچىمەنكى، ئەگەر سەن خالىساڭ، ئەتە تاڭ سەھەردىلا مىنادىكى كاپىرلارنىڭ ھەممىسىنىڭ كاللىسىنى قىلىشتىن ئۆتكۈزىمەن، دىدى. پەيغەمبەر: بىزگە تېخى ئۇرۇش ئەمرى چۈشۈرۈلمىدى، ھازىرچە يەرلىرىڭلارغا قايتىڭلار، دىدى.

ئىمامى نەسائىينىڭ، ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباستىن رىۋايەت قىلىشىچە، ئەنساردىن ئاكابە بىئاتىغا قاتناشقانلار، رەسۇلنىڭ قېشىغا كەلگەنلىكى ئۈچۈن مۇھاجىر بولغان ئىدى.[82]

## ھىجرەت

ئەڭ ئاخىرقى ئاكەبە بىئاتى بىلەن مەدىنە: مۇسۇلمانلارغا ھۇزۇر بولىدىغان ۋە ئۇلارغا پاناھلىق ماكانى ئىدى. ئىككىنچى قېتىملىق ئاكابە بىئاتىنى ئاڭلىغان مۇشرىكلەرنىڭ مۇئامىلىسى ئۆزگىرىپ ئەڭ خەتەرلىك ھالغا كەلگەن ئىدى. مۇسۇلمانلار ئۈچۈن مەككىدە قېلىش خەتەرلىك بىر ئىش بولۇپ قالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەھۋالنى بىلدۈرۈپ، ھىجرەت ئۈچۈن رۇخسەت تەلەپ قىلدى. بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز خوشال ھالدا، ئاسخابى كېرەمنىڭ قېشىغا كېلىپ، «سىلەرنىڭ ھىجرەت قىلىدىغان يېرىڭلار ماڭا بىلدۈرۈلدى. ئۇ يەر يەسرىب (مەدىنە)، ئۇ يەرگە ھىجرەت قىلىڭلار ۋە ئۇ يەردە مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىڭلار بىلەن بىرلىشىڭلار. ئاللاھ تائالاھ ئۇلارنى سىلەرگە قېرىنداش قىلدى. يەسىبنى (مەدىنە) سىلەرگە خاتىرجەملىك ۋە ھۇزۇر يۇرتى قىلدى» دىدى.[83] رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ تەۋسىيەسى ۋە رۇخستى بىلەن مۇسۇلمانلار مەدىنىگە بۆلۈنۈپ بىر-بىرلەپ ھىجرەت قىلىشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھىجرەت قىلغانلارغا تولىمۇ ئېھتىياتچان ۋە تەدبىرلىك بولۇشنى داۋاملىق ئەسكەرتىپ تۇردى. مۇسۇلمانلار مۇشرىكلەرنىڭ دىققىتىنى تارتماسلىق ئۈچۈن كىچىك گۇرۇپپىلارغا بۆلۈنۈپ، يوشۇرۇن ھەركەت قىلاتتى. مەدىنىگە ئەڭ دەسلەپ ھىجرەت قىلغان ئەبۇ سەلەمە، مۇشرىكلاردىن بەكمۇ ئازار يىگەن ئىدى. مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ ئىشىدىن خەۋەر تاپقان مۇشرىكلەر، پەرىق ئېتەلىگەنلەرنى يولدىن قايتۇرۇپ كېلىدىغان، ئاياللىرنى ئەرلىرىدىن ئايرىۋالىدىغان ئىشلارنى قىلدى. ھەتتا كۆچى يەتكەنلىرىنى تۆرمىگە سولايدىغان ۋە خىلمۇ-خىل زۇلۇملارنى بىرىدىغان بولدى. ئۇلارنى دىندىن چىقىرىش ئۈچۈن ھەر خىل قىيىن-قىستاقلارغا ئالدى. پەقەت بىر ئىچكى ئۇرۇشنىڭ چىقىشىدىن ئەنسىرگەنلىكى ئۈچۈن، ئۆلتۈرۈشكە جاسارەت قىلالمىدى. مۇسۇلمانلار بولسا، ھەر تۈرلۈك پۇرسەتلەرنى تېپىپ مەدىنە يولىنى داۋام قىلدى.

ھەزرىتى ئۆمەرمۇ، بىر كۈنى قىلىچىنى ئاستى، يېنىغا قورالىنى ئېلىپ، يا ئوقلىرى بىلەن كەبىنى يەتتە قېتىم تاۋاپ قىلدى. ئۇ يەردىكى مۇشرىكلەرگە يۇقىرى ئاۋاز بىلەن، «ئەمدى مەنمۇ دىنىمنى قوغداش ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىدا ھىجرەت قىلمەن. ئاياللىنى تۇل، بالىلىرنى يىتىم، ئانىسىنى يىغلىتىشنى ئويلىغانلار بولسا، شۇ ۋادىنىڭ ئارقىسىدىن ئالدىمغا كەلسۇن!...» دىدى. شۇنداق قىلىپ ھەزرىتى ئۆمەر بىلەن يىگىرمىگە يېقىن مۇسۇلمان، كۈپ-كۈندۈزدە، ئوچۇق-ئاشكارە مەدىنىگە يولغا چىقتى. ئۆمەرنىڭ ھەيۋىسىدىن بۇ گۇرۇپپىقا ھىچكىم بىر نەرسە دىيەلمىدى. قۇيرۇقى ئۈزۈلمىگەن كۆچۈشلەر ھىچ توختاپ قالمايتتى. ئاسخابى كېرەم توپ-توپ بولۇپ مەدىنىگە يېتىپ كېلىشتى.

بۇ چاغلاردا ھەزرىتى ئابۇبەكرىمۇ ھىجرەت ئۈچۈن رۇخسەت سورىدى. رەسۇل ئەكرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز: سەبىر قىلغىن! ئۈمىدىم شۇكى، ئاللاھ تائالاھ ماڭىمۇ رۇخسەت بىرىدۇ، بىرلىكتە ھىجرەت قىلايلى! دىدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن! بۇنداق بىر ئېھتىمال بارمۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر: شۇنداق، بار دىدى-دە، بىر-بىرىگە قاراپ سۆيۈنۈشتى.

ھەزرىتى ئابۇبەكرى سەككىز يۈز دىرھەم بىرىپ ئىككى تۆگە سېتىۋالدى ۋە ئۇ كۈننى ساقلاشقا باشلىدى. مەككىدە، ھىجرەت قىلمىغانلاردىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ھەزرەرتى ئالى، كەمبەغەللەر، كېسەللەر، ياشانغانلار ۋە مۇشرىكلەرنىڭ تۆرمىسىدىكى مۇسۇلمانلاردىن ئىبارەت كىشلەر قالغان ئىدى.

مەدىنە تەرەپتە بولسا، ئەنسارلار (مەدىنىلىكلەر) ھىجرەت قىلغان مەككىلىكلەرنى (مۇھاجىرلارنى) قىزغىن قارشى ئالدى ۋە ئۇلارنى ئۆيلىرىدە قوندۇردى. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا كۈچلۈك بىر ئىتتىپاقلىق مەيدانغا كەلدى.

مەككىلىك مۇشرىكلەر، رەسۇلۇللاھنىڭمۇ ھىجرەت قىلىپ، مەدىنىدىكى مۇسۇلمانلارغا رەھبەر بولىشىدىن قورقۇپ، ئۆز-ئارا دەتالاشقا چۈشكەن ئىدى. ئۇلار دارۇن نەدۋە دىگەن يەردە توپلىشىپ، نىمە قىلىش ھەققىدە مەسلىھەتلەشتى. شەيتان ئۇلارنىڭ قېشىغا ياشانغان بىر مويسىپىت شەكلىدە كېلىپ، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى تېڭشىدى. ئۇلار خىلمۇ-خىل تەكلىپلەرنى سۇنۇشتى. لېكىن ھىچقايسى تەكلىپ شەيتاننىڭ كۆڭلىگە ياقمىدى. شۇنىڭ بىلەن شەيتان ئۇلارنىڭ سۆزىگە ئارلىشىپ، «پىكىرلىرىڭلارنىڭ ھىچقايسى

---

[82]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،438؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 223~221،I؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، II،261.
[83]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،226.

چارە ئەمەس. چۈنكى ئۇنىڭ تاتلىق سۆزى ۋە كۈلۈپ تۇرغان يۈزى سىلەرنىڭ پىلانلىرىڭلارنى يوققا چىقىرىدۇ، باشقا چارە تېپىڭلار!» دېدى.

قۇرەيشنىڭ رەئىسى بولغان ئەبۇ جەھىل، «ھەر قەبىلىدىن كۈچلۈك بىر ئادەم تاللايلى، ھەر بىرى قىلىچ بىلەن مۇھەممەتكە بىرلىكتە ھۇجۇم قىلسۇنكى، كىمنىڭ ئۆلتۈرگەنلىكى بىلەلمەي قالسۇن. شۇنىڭ بىلەن مەجبۇرى تۆلەمگە رازى بولىدۇ. بىز تۆلەم بېرىپلا قۇتۇلغان بولىمىز» دېدى. شەيتان بۇ پىكىرگە قوشۇلدى ۋە ئۇلارنى كۈچكەرتىپ ۋەس-ۋەسە قىلدى.[84]

مۇشرىكلەر تەييار بولىشى بىلەن، ئاللاھ تائالاھ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ھىجرەت قىلىش ئەمرىنى بەردى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، مۇشرىكلەرنىڭ پىلانىنى ۋە ئۇنىڭ بۇ كىچە كارىۋىتىدا ئۇخلىماسلىقىنى ئېيتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، كارىۋىتىدا ھەزرىتى ئالىنىڭ ئۇخلىشىنى، قالدۇرۇپ قويغان ئامانەتلەرنى ئىگىلىرىگە بېرىشىنى تاپىلىدى ۋە ئۇنىڭغا: «بۇ ئاخشام مېنىڭ كارىۋىتىمدا ئۇخلىغىن، شۇ پىنچەكنى ئۈستىڭگە ئارتىۋال! قورقمىغىن ساڭا ھېچبىر خەتەر كەلمەيدۇ» دېدى. ھەزرىتى ئالى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرى قىلغان شەكلى بويىچە ئۇخلىدى. ھەببۇللاھ ئۈچۈن، ھېچ قورقماستىن ئۆز نەپسىنى پىدا قىلىشقا تەييار ئىدى.

ھىجرەت كېچىسى كاپىرلار، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ سائادەتخانىسىنى قورشاپ بولغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مۇبارەك ئۆيىدىن چىقتى ۋە ياسىن سۈرىسىنىڭ ئالدىدىكى ئون ئايىتنى ئوقۇدى. بىر ئوچۇم توپىنى كاپىلارنىڭ بېشىغا چاچتى. بېشىغا توپا تۆكۈلگەنلەرنىڭ بەدىر ئۇرۇشىدا ئۆلگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ساق-سالامەت ئۇ يەردىن ئايرىلىپ، ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ ئۆيىگە يېتىپ كەلدى. مۇشرىكلەردىن ھېچقايسى ئۇنى كۆرمىگەن ئىدى. بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، مۇشرىكلەرنىڭ يېنىغا بىرسى كېلىپ: بۇ يەردە نېمە ساقلاۋاتىسىلەر؟ دېدى. ئۇلار: مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) ئۆيىدىن چىقتىمۇ؟ دېدى. ئۇ كىشى: قەسەم ئىچىمەنكى مۇھەممەت ئاراڭلاردىن سىلەرگە توپا چېچىپ ئۆتۈپ كەتتى، دېدى. مۇشرىكلەر بېشىنى تۇتۇشتى، ھەقىقەتەن توپا چاچقاندەك قىلاتتى. دەرھال ئىشىكنى بۇزۇپ ئۆيگە كىردى. ھەزرىتى ئالىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كارىۋىتىدا كۆرىشى بىلەن ئۇنىڭدىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قەيەرگە كەتكەنلىكىنى سورىدى. ھەزرىتى ئالى: بىلمەيمەن، مەن ئۇنىڭ قاراۋۇلى بولمىسام-يە! دېدى. شۇنىڭ بىلەن ئالىنى سوئال-سوراق قىلدى ۋە كەبە ئەتراپىدىكى بىر تۈرمىگە سولاپ، بىر مۇددەت ئۆتكەندىن كېيىن قويۇپ بەردى. كاپىرلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئىزدەپ تېپىش ئۈچۈن تالا-تۈزنى چارلاشقا باشلىدى.[85]

باشتا ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ ئۆيىگە كېلىپ، ئۇنىڭ قىزى ئەسمادىن سورىدى. جاۋاب بەرمىگەچكە ئۇنى ئۇرۇشتى. پۈتۈن يەرنى ئاختۇرۇپ ئۇنى تاپالماي، چىچاڭشىپ كېتىشتى. ئازغۇنلارنىڭ چوڭى ئەبۇ جەھىل، مەككە ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدا ئاۋازلىق ئېلان بىرىپ، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ۋە ھەزرىتى ئابۇبەكرىنى تۇتۇپ كەلگەنلەرگە يۈز تۆگە بېرىمەن دېدى. بۇنى تۇيغان بىر قىسىم تاماخۇر، مال-دۇنياغا دۈم چۈشكەنلەر قورالاندى ۋە ئاتلىرىنى مىنىپ ئۇلارنى ئىزدەشكە باشلىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ ئۆيىگە كېلىپ ھىجرەت ئەمرىنىڭ كەلگەنلىكىنى ئېيتىشى بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرى ھاياجانلانغان ھالدا: مۇبارەك پۇتلىرىڭىزدىكى توپىلارنى يۈزۈمگە سۈرەي يا رەسۇلۇللاھ!... مەنمۇ سىز بىلەن باراۋەرمۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر: شۇنداق، دېدى. بۇنى تۇيغان ھەزرىتى سىددىق خوشاللىقىدىن كۆز ياشلىرى ئىچىدە: ئاتا-ئانام ۋە جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! تۆگىلەر تەييار، قايسى تۆگىنى تاللاشنى سىزگە قويدۇم، دېدى. پەيغەمبەر: ماڭا ئائىت بولمىغان تۆگىنى مىنمەيمەن. پەقەت پۇلغا سېتىۋېلىپ ئاندىن مىنەي، دېدى. بۇ كەسكىن تەلەپپۇزدىكى سۆزنى ئاڭلىغان ھەزرىتى ئابۇبەكرى، تۆگىنىڭ باھاسىنى سۆزلەشكە مەجبۇر بولۇپ قالدى.

ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ئابدۇللاھ بىن ئۇرەيكىت ئىسىملىك مەشھۇر بىر يولچىنى چاقىرتىپ، يول كۆرسىتىپ بېرىش ۋە تۆگىلەرنى ئۈچ كۈندىن كېيىن سەۋر تېغىدىكى ئۆڭكۈرگە يەتكۈزۈش مەقسىتىدە ياللىۋالدى. سەپەر ئېيىنىڭ يىگىرمە يەتتىنچى كۈنى پەيشەنبە، ئۇلار ئىككىسى يېتەرلىك ئوزۇق-تۈلۈك ئېلىپ يولغا چىقتى. ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ، ئۆزىنىڭ ئەتراپىدا داۋاملىق ئايلىنىپ ماڭغانلىقىنى كۆرگەن پەيغەمبەرىمىز، نېمىشقا بۇنداق قىلغانلىقىنى سورىشى بىلەن، ھەزرىتى ئابۇبەكرى: ئەتراپىمىزدىن كېلىدىغان خىيىم-خەتەرنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈندۇر. ئەگەر بىر خەتەر كەلسە، باشتا ماڭا كەلسۇن. جېنىم سىزدەك ئۇلۇغ زاتقا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: يا ئابۇبەكرى! بېشىمغا كېلىدىغان بىر مۇسىبەتنىڭ سېنىڭ بېشىڭغا كېلىشىنى خالامسەن؟ دېدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى: خالايمەن يا رەسۇلۇللاھ! سېنى ھەق دىن بىلەن ھەق پەيغەمبەر قىلىپ

---

[84] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،124؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،227.
[85] سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،II،309.

ئەۋەتكەن ئاللاھقا قەسەم بولسۇنكى، ساڭا كېلىدىغان بىر مۇسىبەت مېنىڭ بېشىمغا كېلىشىنى خالايمەن، دىدى.[86] پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كەشىسىنىڭ ئاستى تار بولغانلىقى ئۈچۈن، يولدا يىرتىلىپ كەتتى ۋە مۇبارەك پۇتى يارلىنىپ ماڭغۇدەك ھالى قالمىغان ئىدى. مىڭ بىر تەستە ئۆڭكۈرگە يېتىپ باردى. ئۆڭكۈر ئېغىزىغا كېلىشى بىلەن ھەزرەتى ئابۇبەكرى، «ئاللاھ ئۈچۈن يا رەسۇلۇللاھ! ئىچىگە كىرمەڭ! مەن باشتا كىرەي، ئىچىدە خەتەرلىك بىر نەرسە بولسا، ماڭا كەلسۇن. سىزنىڭ مۇبارەك زاتىڭىزغا بىر خەتەر كەلمىسۇن» دىدى-دە، ئىچىگە كىردى. ئىچىنى پاكىزە تازلىدى. ئوڭ-سولىدا چوڭ-كىچىك تۆشۈكلەر بار ئىدى، ئۇلارنى پىنچىكىنى يىرتىپ توساپ قويدى. ئەڭ ئاخىرىدا ئوچۇق قالغان بىر تۆشۈكنى ئايىقىنىڭ پاشنىسى بىلەن ئېتىپ قويدى ۋە رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى ئىچىگە دەۋەت قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۆڭكۈرنىڭ ئىچىگە كىرىپ مۇبارەك بېشىنى ھەزرەتى ئابۇبەكرىنىڭ قۇچىقىغا قويغان پېتى ئۇخلاشقا باشلىدى. ئۇ چاغدا ھەزرەتى ئابۇبەكرىنىڭ پۇتىنى يىلان چېقىۋالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئويغۇنۇپ كەتمىسۇن دەپ مىدىرلاپمۇ قويمىدى. پەقەت كۆز-ياشلىرى مۇبارەك پەيغەمبەرنىڭ يۈزىگە تامچىلاش بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: نىمە بولدى؟ دەپ سورىدى. ئابۇبەكرى: پۇتۇم بىلەن توسىغان بىر تۆشۈكتىن يىلان چېقىۋالدى، دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇنىڭ يارىسىنى ساقايتىش ئۈچۈن مۇبارەك تۈكۈركىنى يىلان چاققان يەرگە سۈركەپ قويىشى بىلەن ئاغرىقى توختاپ شىپا تاپتى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بىلەن ھەزرەتى ئابۇبەكرى ئۆڭكۈردە چاغدا، مۇشرىكلەر، ئۇلارنىڭ ئىزلىرىنى پۇراپ-تېپىپ دىگەندەك ئۆڭكۈر ئالدىغا كەلدى. ئۆڭكۈر ئېغىزىدا بىر ئۆمۈچۈكنىڭ تور توقىغانلىقى ۋە تۇخۇم بېسىپ ياتقان كەپتەرنى كۆرىشى بىلەن ئىزچى كۈرز بىن ئالكامە، «ئىز بۇ يەردە يوقالدى» دىدى. كاپىرلار: «ئۇلار بۇ يەرگە كىرگەن بولسا، ئۆمۈچۈك تورى يىرتىلغان بولىشى كىرەك ئىدى» دېيىشتى. كاپىرلاردىن بەزىلىرى: «ئەمدى بۇ يەرگىچە كەلدۇق، ئىچىگىلاردىن بىرسىگىلار كىرىڭلار!...» دېيىشى بىلەن كاپىر ئۇمەييە بىن ھالەف: «سىلەرنىڭ ئەقلىڭلار يوقمۇ، ئېغىزدا قات-قات ئۆمۈچۈك تورى تۇرغان ئۆڭكۈردە نىمە ئىشىڭلار بار؟ قەسەم قىلىمەنكى، بۇ ئۆمۈچۈك تورى مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) تۇغۇلۇشتىن بۇرۇنلا توقۇلغان» دىدى. مۇشرىكلەر، ئۆڭكۈر ئالدىدا تالاش-تارتىش قىلىۋاتقاندا، ھەزرەتى ئابۇبەكرى ئەنسىرەشكە باشلىدى ۋە ئۇنىڭغا: يا رەسۇلۇللاھ! قەسەم قىلايكى، ئۆزەم ئۈچۈن ئەمەس سىزنىڭ مۇبارەك زاتىڭىزغا بىر ئىش كەلمىسۇن دەپ قورقۇۋاتىمەن. مەن ئۆلسەم پەقەت بىر تال كىشى مۇھىم ئەمەس، لېكىن سىز ئۆلتۈرۈلسىڭىز پۈتۈن ئۈممىتىڭىز ھالاك بولۇپ دىن يوقىلىدۇ، دىدى. پەيغەمبەر: يا ئابۇبەكرى! كۆڭلىڭنى يېرىم قىلما، ئاللاھ تائالاھ بىز بىلەن بىللە، دىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى: يا رەسۇلۇللاھ! جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن! ئۇ يەردىن بىرسى بېشىنى ئېگىپ قارىسا بىزنى كۆرىدۇ! دىدى. پەيغەمبەر: يا ئابۇبەكرى! ئىككى كىشى بولسا، ئۈچىنچىسى ئاللاھتۇر. ھىچ كۆڭلىڭنى يېرىم قىلما!... ھەق تائالاھ بىز بىلەن بىللە، دىدى. مۇشرىكلەر ئۆڭكۈر ئىچىگە قارىماستىن ئايرىلدى.[87]

ئاللاھ تائالاھ بۇ ۋەقەنى قۇرئان كەرىمدە: «ئەگەر سىلەر ئۇنىڭغا (ئەلچىمگە) ياردەم قىلمىساڭلار! (شۇنى ئېسىڭلارغا ئېلىڭلاركى) كاپىرلار ئۇنى (مەككىدىن) ئىككىنىڭ ئىككىنچىسى (ھەزرەتى ئابۇبەكرى بىلەن) قىلىپ چىقارغاندا، (سەۋر تېغىدىكى تۆپىلىكتە) ئۆڭكۈردە چاغدا، ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭغا (رەسۇلۇللاھ) ياردەم قىلغان ئىدى. ئۇ ۋاقىت دوستىغا (ئابۇبەكرى سىددىقىقا)، ‹كۆڭلىڭنى يېرىم قىلما، ئاللاھ تائالاھنىڭ ياردىمى، نۇسرىتى مۇتلەق بىز بىلەن بىللە› دىگەن ئىدى. ئاللاھ تائالاھ ئۇنى تەمكىن قىلىپ، ئۇنى كۆرەلمەيدىغان (مەنىۋى) ئەسكەرلەر بىلەن كۈچلەندۈردۇق. كاپىلارنىڭ كۈپۈرلىقىنى ئاشۇردۇق. ئاللاھ تائالاھنىڭ كالامى ئۇلۇغدۇر. ئاللاھ تائالاھ مۇتلەق غالىپتۇر. يىگانە ھۆكۈم ۋە ھىكمەت ئېگىسىدۇر» دەپ بۇيرىغان ئىدى. (تەۋبە سۈرىسى 40-ئايەت، مەنىسى)

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز بىلەن ھەزرەتى ئابۇبەكرى، بۇ ئۆڭكۈردە كېچە-كۈندۈز بولۇپ ئۈچ كۈن قالدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرىنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھ، مەككىدە كۆرگەن-ئاڭلىغانلىرىنى، كېچە بولىشى بىلەن ئۇلارغا يەتكۈزەتتى، ھۆر قۇلى ۋە پادىچىسى بولغان ئامىر بىن فۇھەيرە كېچىلەردە ئۇلارغا سۈت ئېلىپ كەلسە، قايتقاندا ئىزلارنى يوق قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تۆتىنچى كۈنى سەۋر ئۆڭكۈرىدىن ئايرىلغاندا، كۇسۋا ئىسىملىك تۆگىسىگە مىندى. بەزى رىۋايەتلەردە بولسا، ھەزرەتى ئابۇبەكرىنى مىندۈردى. يەنە بىر تۆگىگە بولسا، ئامىر بىن فۇھەيرە بىلەن يولنى ياخشى بىلگەن ئابدۇللاھ بىن ئۈرەيكىت مىندى، دىگەنلىكى مەلۇمدۇر.

---

[86] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،230؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخى دىماشىك، XXX،78.

[87] مۇسلىم، «فەزائىلۇ-ساھابە»، 1؛ تىرمىزى، «تەپسىرۇل-قۇرئان»، 10؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،228؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، VII،471؛ VIII،459.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى سالالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ئاللاھ تائالاھ بۇيرىغان، يەرلەرنىڭ ئەڭ قىممەتلىكى بولغان مەككە مۇھەررەمدىن يەنى ۋەتىنىدىن ئايرىلغان ئىدى. تۆگىسىنىڭ بېشىنى ھەرەم شەرىپكە بۇراپ، مەسۇم بىر ھالدا: شۇنىسى ئېنىقكى! سەن ئاللاھ تائالاھ ياراتقان يەرلەرنىڭ ئەڭ خەيرلىك بولغىنى، رەببىڭنىڭ نەزىرىدە ئەڭ سۆيۈملۈك بولغىنىسەن! سېنىڭدىن قوغلانمىغان بولسام، ئايرىلماس ئىدىم. ماڭا، سەندىن چىرايلىق ۋە سەندىن سۆيۈملۈك بولغان بىر يۇرت يوقتۇر. قەۋمىم مېنى، سەندىن قوغلىمىغان بولسا، سەندىن باشقا بىر يەردە يۇرت ۋە ئۆي تۇتمىغان بولاتتىم، دىدى. دەل ئۇ چاغدا، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كەلدى ۋە: يا رەسۇلۇللاھ! ۋەتىنىڭنى سېغىنامسەن؟ دىدى. پەيغەمبەر: شۇنداق سېغىنىمەن! دىدى. شۇنىڭ بىلەن جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، مەككىگە قايتىدىغانلىقىنى مۇبارەكلىگەن، كائاس سۈرىسى 85-ئايىتىنى ئوقۇپ، ئۇنىڭغا تەسەللى بىرىپ، كۆڭلىنى خاتىرجەم قىلدى.

مەدىنە سەپىرى ئوڭۇشلۇق كېتىپ باراتتى. مۇشرىكلەرنىڭ ھەر تەرەپنى ئاختۇرىشىغا قارىماي جانابى ھەق، ھەبىبنى ئۇلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن قوغداپ قالدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، كۇدەيد دىگەن يەرگە كەلگەندە، ئۇممۇ مابەد ئىسىملىكى، قولى ئوچۇق، ئەقىللىق، ئىپپەتلىك بىر خانىمنىڭ چېدىرىدا توختىدى. ئۇ خانىمدىن خورما ۋە گۆش سېتىۋالماقچى بولدى. ئۇممۇ مابەد: ئەگەر بولغان بولسا، سىلەرگە سېتىش ئەمەس، مېھمىنىم سۈپىتىدە زىياپەت بەرگەن بولاتتىم. قۇرغاقچىلىق ۋە تۇرمۇش قىيىنچىلىقى تۈپەيلىدىن قولىمىزدا بىر نەرسە قالمىدى، دىدى. سۈت سورىشى بىلەن قوي ۋە ئۆچكىلەرنىڭ قىسىر ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. كائىناتنىڭ سۇلتانى، چېدىرنىڭ قېشىدا تۇرغان ئورۇق بىر قوينى ئىشارەت قىلىپ: ئەي ئۇممۇ مابەد! بۇ قوينى نىمە ئۈچۈن باغلاپ قويدۇڭ؟ دىدى. ئۇممۇ مابەد: كېسەل ۋە ئورۇق بولغانلىقى ئۈچۈن باشقا قويلارغا يېتىشەلمەي توپتىن چۈشۈپ قالدۇ. دەرمانى يوق، دىدى. پەيغەمبەر: ئۇنىڭ سۈتى بارمۇ سەنچە، ئۇنى سېغىشىمغا روخسەت بىرەمسەن؟ دىدى. ئۇممۇ مابەد: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن، سۈتى يوق، ئەمما ئۇنى ساغىمەن دىسىڭىز، قېنى سېغىڭ! دىدى. رەسۇللۇللاھ ئەپەندىمىز قوينىڭ قېشىغا كېلىپ ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمىنى ئېيتىپ دۇئا قىلغاندىن كېيىن، مۇبارەك قولى بىلەن قوينىڭ ئەمچىكىنى تۇتار-تۇتماي قوينىڭ ئەمچەكلىرى سۈت بىلەن تولۇپ ئېقىشقا باشلىدى. دەرھال بىر ئاپقۇر ئېلىپ كېلىپ تولدۇردى. ئاۋۋال ئۇممۇ مابەدكە بەردى. ئۇ ئىچكەندىن كېيىن ھەزرەتى ئابۇبەكرى ۋە باشقىلارغا تويغىچە ئىچكۈزدى. ئەڭ ئاخىرىدا ئۆزى ئىچتى. مۇبارەك قولىنى قوينىڭ ئەمچىكىگە قايتا قويۇپ، چېدىردىكى سۈت قويۇشقا بولىدىغان ئەڭ چوڭ نەرسىنى ئېلىپ كېلىشنى بۇيرىدى ۋە ئۇنى سۈت بىلەن توشقۇزۇپ ئۇممۇ مابەدكە تەسلىم قىلدى.

مېھمانلار يولغا چىققاندىن كېيىن، ئۇممۇ مابەدنىڭ يولدىشى كەلدى ۋە سۈتنى كۆرۈپ خوشال ھالدا: بۇ سۈت قەيەردىن كەلدى؟ دىدى. ئۇممۇ مابەد: بىر مۇبارەك كىشى كېلىپ، ئۆيىمىزگە بەرىكەت قوندى. كۆرگەنلىرىڭ ئۇنىڭ ھىممىتى ۋە بەرىكەتىدۇر، دىدى. يولدىشى: قانداقراق بىر كىشى ئىدى، ماڭا بىر تەرىپلەپ بەرگىنە! دىدى. ئۇممۇ مابەد: مەن كۆرگەن ئۇ زات، تولىمۇ قاملاشقان، كۆلۈپ تۇرىدىغان بىر كىشى ئىدى، دىدى. كۆزلىرى ئازىراق قىزىل، ئاۋازى يېقىملىق، كىرپىكلىرى شۇنداق ئۇزۇن، كۆزىنىڭ ئېقى ئاپئاق، قارىسىمۇ قاپقارا، كۆزلىرىدە سۈرمە ئىزى بار، چاچلىرى قارا، قويۇق ساقاللىق، تولىمۇ ئېغىر بېسىق ئىدى. تەبەسسۇم بىلەن سۆزلەيدىغان، سۆزلىرى، ئاغزىدىن خۇددى تىزىلغان مارجاندەك شۇنداق تاتلىق چىقاتتى. ئۇزاقتىن قارىساڭ شۇنداق ھەيۋەتلىك، يېقىندىن بولسا، شۇنداق تاتلىق ۋە جەلپكار ھالغا كېلىدۇ. يېنىدىكى كىشلەر ئۇنىڭ ئەمىرلىرىنى ئورۇنداش ئۈچۈن پاي-پىتەك بولۇپ كېتىدىكەن، دىگەچ ئۇنىڭ خىسلەتلىرىنى ساناشقا باشلىدى. بۇلارنى ھەيرانلىق ئىچىدە ئاڭلاپ تۇرغان يولدىشى: قەسەم قىلمەنكى، بۇ زات، قۇرەيش ئىزدەپ يۈرگەن كىشىدۇر. ئەگەر ئۇنىڭغا مەن ئۇچراپ قالغان بولسام، ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلىپ يېنىدىن ئايرىلمايتتىم، دىدى. بىر رىۋايەتكە قارىغاندا، ئۇ قوي ئون سەككىز يىل ياشىدى. ئۇلار، ئالەملەرنىڭ پەخرىنىڭ بەرىكەتى بىلەن ئەتىگەن ۋە ئاخشامدا بۇ قوي بىلەن تۇرمۇشىنى قامدىدى. ئۇممۇ مابەدنىڭ يولدىشى، ئالدى-كەينى بولۇپ، رىم ۋادىسىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يېتىشىۋالدى ۋە مۇسۇلمان بولدى. ئۇممۇ مابەدمۇ مۇسۇلمان بولدى.[88]

## سۈراكا بىن مالىك

مۇشرىكلەر، مەدىنىگە قاراپ يولغا چىققان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ۋە ھەزرەتى ئابۇبەكرىنىڭ ئىز-دىرىكىنى قىلىۋاتاتتى. ئۇلارنى تاپالمىغان تەغدىردە، ئۇلار ئۈچۈن تولىمۇ خەتەرلىك بىر ئىش بولغان بولاتتى. چۈنكى، مۇسۇلمانلار بىر ئىسلام دۆلىتى قۇرۇپ، بىزنى يوق قىلىدۇ دەپ ئويلايتتى. بۇ سەۋەپتىن مۇشرىكلەر قولىدىن كەلگەنلا ئىشنى قىلىشقا تىرىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز

[88]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 230.

بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرىنى ئۆلتۈرگەن ياكى ئەسىر ئالغانلارغا، يۈز تۆگە ۋە ھەددى-ھېسابسىز پۇل-پىچەك بېرىدىغانلىقىنى جاكارلىدى. بۇ خەۋەر سۇراكا بىن مالىك مەنسۇپ بولغان مۇدلىج ئوغۇللىرى ئارىسىدا كەڭ تارقالدى. سۇراكا بىن مالىك تەجرىبىلىك ئىزچى ئىدى. شۇ سەۋەپتىن بۇ ئىشنى كۆزىتىۋاتاتتى. مۇدلىج ئوغۇللىرى بىر سەيشەنبە كۈنى، سۇراكا بىن مالىكنىڭ ئولتۇرغان تەۋەلىكى كۇدەيتكە توپلانغان ئىدى. بۇ كىشلەر ئارىسىدا سۇراكا بىن مالىكمۇ بار ئىدى. ئۇ چاغدا قۇرەيشنىڭ ئادەملىرىدىن بىرسى كېلىپ، سۇرەكاغا: ئەي سۇراكا! كېسىپ ئېيتىمەنكى، ئەبەي، مەن ساھىل تەرەپكە قاراپ ماڭغان ئۈچ كىشى كۆردۈم. ئۇلار بەلكىم مۇھەممەت بىلەن ئاسخابىدۇر، دىدى. سۇراكا ئەھۋالدىن خەۋەر تاپتى. پەقەت مۇكاپات پۇلى بەك كۆپ بولغانلىقتىن، بۇنى ئۆز ئالدىغا ئېلىشنى ئويلىغان ئىدى. بۇ سەۋەپتىن باشقىلارنىڭ خەۋەردار بولىشىنى خالىمايتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ: ياق! سەن كۆرگەن ئۇ كىشلەر، پالانچى كىشلەردۇر. ئەبەيلا مۇشۇ يەردىن ئۆتكەن ئىدى. ئۇلارنى بىز كۆردۇق، دەپ مۇھىم ئىش بولمىغاندەك سۆزنى بۇرىۋەتتى.

سۇراكا بىن مالىك بىر دەم ساقلىغاندىن كېيىن، ھىچكىمگە چاندۇرماي ئۆيىگە كەلدى. خىزمەتچىسىگە، ئېتىنى ۋە قورالىنى ئېلىپ ۋادىنىڭ ئارقىسىدا ساقلاشقا بۇيرۇق بەردى. ئۆزىمۇ نەيزىسىنى ئالغان بولۇپ، يالتىراپ كىشلەرنىڭ دىققىتىنى تارتمىسۇن دەپ، ئۇچىنى قارا بوياپ پەسكە ساڭگىلتىۋالغان ئىدى. ئېتىنى چاپتۇرغان ھالدا، ئۇلار ماڭغان تەرەپكە ماڭدى، نەتىجىدە ئىزىنى تاپتى. بىر-بىرىنى كۆرەلىگىدەك دەرىجىدە يېقىنلاشتى. ھەتتا ئۇلارنىڭ قۇرئان ئوقۇغان ئاۋازىنىمۇ ئاڭلىيالىدى. رەسۇل ئەكرەم سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز ئارقىسىغا ھىچ قارىمايتتى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى ئارقىسىغا قارىشى بىلەن سۇراكانى كۆرۈپ، ئەندىشىگە چۈشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا، ئۆكۈردىكىگە ئوخشاش: كۆڭلىڭنى يېرىم قىلما! ئاللاھ بىز بىلەن بىللە، دىدى.

بۇخارى ھەزرىتىلىرىنىڭ رىۋايىتىگە قارىغاندا، بۇ چاغدا ھەزرىتى ئابۇبەكرى، بىر ئاتلىقنىڭ ئۆزلىرىگە يېتىشىپ كەلگەنلىكىنى ئېيتىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «يا رەببى! ئۇنى يىقىت» دەپ دۇئا قىلدى. باشقا بىر رىۋايەتكە قارىغاندا، سۇراكا ئۇلارنىڭ يېنىغا كېلىشى بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرى يىغلاشقا باشلىدى. رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز نىمە ئۈچۈن يىغلىغانلىقىنى سورىغاندا، «مەن ئۆزەم ئۈچۈن يىغلىمىدىم، ساڭا بىر خەتەر كېلىشىدىن قورقۇپ يىغلاۋاتىمەن» دىگەن ئىدى.

سۇراكا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھۇجۇم قىلالىغۇدەك ئارلىققا كەلدى ۋە: يا مۇھەممەت! بۈگۈن، كىم سېنى مەندىن قۇتۇلدۇرالايدۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر: مېنى، جاپپار ۋە قاخار بولغان ئاللاھ قۇتقۇزىدۇ، دىدى. بۇ سۆزدىن كېيىن، سۇراكانىڭ ئېتىنىڭ ئالدى پۇتلىرى تىزىغا قەدەر يەرگە پېتىپ كەتتى. ئۇ ئۆزىنى ئوڭشاپ، قايتا ھۇجۇم قىلىشقا تەمشىلىشى بىلەن، ئېتىنىڭ پۇتى يەنە يەرگە پېتىپ كەتتى. سۇراكا ئېتى بىلەن قانچىلىك ئەپلەشسىمۇ، پۇتىنى ئۇ يەردىن چىقىرالمىدى. ھىچبىر ئامالى قالمىغان ئىدى. ئامالسىز قالغان سۇراكا، مەرھەمەت ۋە شەپقەت پەيغەمبەرى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا يالۋۇرۇشقا باشلىدى. پۈتۈن ئارتۇقچىلىقلارنى، گۈزەل ئەخلاقنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن ئۇستۇن پەزىلەت ئېگىسى ئۇنىڭ تىلىكىنى قوبۇل قىلدى. سۇراكا: يا مۇھەممەت! مۇھاپىزەت ئاستىدا ئىكەنلىكىڭنى بىلدىم. دۇئا قىلغىن قۇرتۇلاي، بۇنىڭدىن كېيىن ساڭا ھەرگىزمۇ يامانلىق قىلمايمەن، سېنىڭ ئىزىڭغا چۈشكەنلەرگىمۇ ياردەم قىلمايمەن، دىدى. پەيغەمبەر: يا رەببى! ئۇ يالغان سۆزلىمىگەن بولسا، ئۇنىڭ ئېتىنى قۇتقازغىن، دەپ دۇئا قىلىشى بىلەن ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى.

سۇراكا بىن مالىكنىڭ ئېتى بۇ دۇئادىن كېيىن پۇتلىرىنى يەردىن چىقىرالىدى. بۇ چاغدا ئاتنىڭ پۇتى پاتقان يەردىن تۇماندەك بىر نەرسە ئاسمانغا قاراپ ئۆرلەشكە باشلىدى. سۇراكا ھاڭ-تاڭ قالدى ۋە بولۇپ ئۆتكەن بۇ ھادىسلەردىن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەر دائىم بىر كۈچنىڭ قوغدىشى ئاستىدا ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتتى. نۇرغۇن ھادىسلەرگە شاھىت بولغان ئىدى. ئاخىرىدا سۇراكا: يا مۇھەممەت! مەن سۇراكا بىن مالىك بولىمەن! مەندىن ھەرگىزمۇ گۇمان قىلما، ساڭا قەسەم قىلىمەنكى، سەن خالىمىغان بىر ئىشنى قىلمايمەن. قەۋمىم سېنى ۋە دوستلىرىڭنى تۇتۇپ كەلگەنلەرگە نۇرغۇن مۇكاپات بېرىدىغانلىقىنى جاكارلىدى، دىدى ۋە قۇرەيش مۇشرىكلىرىنىڭ يامان نىيەتلىرىنى بىر-بىرلەپ سۆزلەپ بەردى. ھەتتا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئوزۇق-تۈلۈك، تۆگە بەرمەكچى بولدى. ئەمما، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز قوبۇل قىلمىدى ۋە ئۇنىڭغا: ئەي سۇراكا! سەن ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلمىغۇچە، مەن سېنىڭ تۆگەڭنى، كالاڭنى ئارزۇ قىلمايمەن ۋە قوبۇلمۇ قىلمايمەن. سەن بىزنى كۆرگەنلىكىڭنى يوشۇرۇن تۇتقىن، شۇ يېتەرلىك، دىدى.

ئىبنى ساد: سۇراكا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە، ماڭا خالىغان ئىشىڭنى ئەمىر قىل دېيىشى بىلەن، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: يۇرتۇڭدا قالغىن، ھىچكىمنىڭ بىزگە يېتىشىۋىلىشىغا پۇرسەت بەرمە! دىدى، دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ئاللاھ تائالاھ تىلىسە ھەر ئىش بولاتتى. ئۇنىڭغا خالىس بىر شەكىلدە ئىشەنگەندە، ئۇنىڭ رىزاسى ئۈچۈن يول تۇتقاندا، ئەقىلگە كەلمەيدىغان ئىشلار مەيدانغان كىلەتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى ئۆلتۈرۈپ، چوڭ مۇكاپات ئېلىشنى ئويلاپ، خىرىس بىلەن ھۆركىرگەن شىردەك يولغا چىققان سۇراكا، ئەمدى بولسا، ئەيۋەشكە كەلتۈرۈلگەن، يۇۋاش بىر بالغا ئوخشاپ قالغان ئىدى. ھەر

نەرسگە قادىر بولغان ئاللاھ تائالاھ، ھەبىبىگە خەتەر كەلمەسلىكى ئۈچۈن، سۈراكانىڭ قەلبىنى ياخشىلىققا بۇرىغان ئىدى. ئەلۋەتتە ئۆز ھەبىبىنى يالغۇز تاشلاپ قويمايتتى. چۈنكى ئۇ ئىنسانلارغا مەرھەمەت ئۈچۈن، ئىنسانلارنىڭ دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە مەڭگۈلۈك بەخت-سائادەتكە ئېرىششى ئۈچۈن ئەۋەتكەن سۆيۈملۈك پەيغەمبەرى ئىدى.

سۈراكا بۇ ئىشتىن كېيىن، كەلگەن يولىنى بويلاپ قايتىپ كەتتى ۋە بۇ ۋەقەلەرنى ئىنسى-جىنغا سۆزلىمىدى.[89]

## خوش خەۋەر! خوش خەۋەر! كائىناتنىڭ سۇلتانى كېلىۋاتىدۇ!...

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرەتى ئابۇبەكرى، ئامىر بىن فۇھەيرە ۋە يولچى ئابدۇللاھ بىن ئۇرەيكىت، ھىجرەتنىڭ بىرىنچى يىلى، رەبىئۇل ئەۋۋەل ئېيىنىڭ سەككىزىنچى كۈنى دۈشەنبە، (مىلادى 622-يىلى 9-ئاينىڭ 20-كۈنى) تاڭ سەھەردە، «كۇبا» يېزىسىغا يېتىپ باردى. بۇ كۈنى مۇسۇلمانلارنىڭ ھىجىر شەمسى يىلىنىڭ يىل بېشى بولدى. كۈلسۇم بىن ھىدىم ئىسىملىكى بىر مۇسۇلماننىڭ ئۆيىدە قونۇپ قالدى. بۇ يەردە تۇنجى مەسچىتنى بىنا قىلدى. كۇبا يېزىسىدا تۇنجى جۈمە نامىزى قىلىندى ۋە تۇنجى خۇتبە سۆزلەندى. كۇبا مەسچىتى ئايەت-كەرىمەدە: «... ئاساسى تەقۋالىق ئۈستىگە قۇرۇلغان مەسچىت» دەپ بۇيرۇلغان ئىدى. (تەۋبە سۈرىسى، 108-ئايەت، مەنىسى)

بۇ چاغلاردا مەككىدە قالغان ئالى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مەككىدە تۇرغان ۋاقتىتا، كەبە شەرىپتىكى ئىشلىرىغا ۋارىسلىق قىلدى. ئۇ: «رەسۇل ئەكرەمدە، كىمنىڭ نىمىسى بارسا كېلىپ ئالسۇن!» دەپ جاكارلاتتى. ھەر كىم كېلىپ، ئۆز ئامانىتىنى ئېلىپ كەتتى. شۇنداق قىلىپ ئامانەتلەر ئېگىسىگە قايتۇرۇلدى.

مەككە مۇھەررەمدە قالغان بەزى ئاسخابىلار ھەزرەتى ئالىنىڭ قانات ئاستىغا كىردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سائادەت ئۆيىدە، ھەزرەتى ئالى قالغان ئىدى. مەلۇم ۋاقىت ئۆتىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سائادەت ئۆيىنىڭ مەدىنىگە كۆچىشىنى ئەمىر قىلدى.

ئاللاھنىڭ شىرى ھەزرەتى ئالى، قۇرەيش قەبىلىلىرى توپلانغان يەرگە بىرىپ، «ئاللاھ نېسىپ قىلسا، ئەتە مەدىنە مۇنەۋۋەرگە بارىمەن. دەيدىغان گىپىڭلار بولسا، مەن بار ۋاقىتتا دەڭلار!» دىدى. ھەممىسىلا بېشىنى ئىچىگە تىققان پېتى بىر ئېغىزمۇ سۆز قىلمىدى. تاڭ ئېتىشى بىلەن ھەزرەتى ئالى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆي جابدۇقلىرىنى يىغىشتۇرۇپ، پەيغەمبەرنىڭ ئائىلە-تاۋاباتلىرى ۋە ئۇرۇق-تۇققانلىرى بىلەن بىرلىكتە يولغا چىقتى. ئۇلار پۇتلىرى ئىششىپ قاپارغان ھالەتتە رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە كۇبادا يېتىشۋالدى. كۈندۈزلىرى مۆكۈنۈپ، كېچىلىرى يالاڭ ئاياق ماڭغان بۇ سەپەردە، ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن كۆرۈشەلمىگۈدەك ھالغا كېلىپ قالغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇلارنىڭ خەۋىرىنى ئالار-ئالماي، شەخسەن ئۆزى ئۇلارنىڭ ئالدىغا چىقتى. ھەزرەتى ئالىنى كۆرىشى بىلەن ئۇنىڭ ھالىغا قاراپ كۆڭلى بۇزۇلدى. سۆيۈملۈك، پىداكار تاغىسىنى قۇچاقلاپ، ئۇنىڭ ھەق يولىدا، مىڭ بىر مۇشەققەت ۋە جاپالارنى تارتقان ئورۇق، نازۇك پۇتلىرىنى سىلاپ، ئۆزىگە بەرىكەت دۇئاسى قىلغان ئىدى. ھەتتا ھەزرەتى ئالىنىڭ بۇ پىداكارلىقى سەۋەبىدىن، «شۇنداق ئىنسانلار باركى، ئاللاھ تائالاھنىڭ رىزاسى ئۈچۈن ئۆزىنى پىدا قىلاتتى» دىگەن ئايەت نازىل بولدى. (باقارا سۈرىسى، 207-ئايەت)

مەدىنىگە ئۇلاردىن بۇرۇن ھىجرەت قىلغان ئاسخابى كېرەم بىلەن مەدىنىدىكى مۇسۇلمانلار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھىجرەت ئۈچۈن ئۆزلىرىگە كېلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئاجايىپ بىر ھاياجان ئىچىدە ساقلاۋاتاتتى. بۇ سەۋەپتىن ئۇلار مەدىنىگە كېلىش يوللىرىغا قاراۋۇللار قويۇپ، پەيغەمبەر ئۇلارنىڭ دۆلىتىنى شەرەپلەندۈرىۋاتقان مۇشۇنداق پەيتتە، ئۇنى كۈتىۋلىش ئۈچۈن پاي-پىتەك بولۇپ كېتىشۋاتاتتى. ئۇنىڭغا ئاشىق بولغان ئىنسانلار، سۇغا چاڭقىغان تۇپراقتەك، ئۇنىڭ كېلىشىنى ساقلاۋاتاتتى. نەتىجىدە، «كېلىۋاتىدۇ! كېلىۋاتىدۇ!...» دىگەن بىر ئاۋازنى ئاڭلاشتى. ئۇلار پىشغىرىم چۆلگە قاراپ، «شۇلاركەن! شۇلاركەن!...» دىيىشتى. ئۇتتەك ئىسسىق ھاۋادا ئۆزلىرىگە قاراپ كېلىۋاتقان بۇ كىشلەرنى كۆرگەن ئىدى. قېن-قېنىغا پاتمىغان ھالدا، «خوش-خەۋەر!... خوش-خەۋەر!... رەسۇلۇللاھ كېلىۋاتىدۇ!... پەيغەمبەرىمىز كېلىۋاتىدۇ!... مۇبارەك بولسۇن ئەي مەدىنىلىكلەر. بايرام بولدى! ھەبىبۇللاھ كېلىۋاتىدۇ!... باش تاجىمىز كېلىۋاتىدۇ!...» دەپ ۋارقىراشقا باشلىدى. بۇ خەۋەر بىردەمدىلا مەدىنە كوچىلىرىغا تارقالدى. يەتتە ياشتىن يەتمىش ياشقىچە، قېرى-ياش ھەممىسى بۇ خوشاللىق كۈننى ساقلاۋاتقان ئىدى. پۈتۈن مەدىنە خەلقى چىرايلىق كىيىملىرىنى كىيىشىپ، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىنى كۆرۈش ئۈچۈن يۈگرەشتى. تەكبىر ئاۋازلىرى ئاسماننى بىر ئالغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ كۆز-ياشلىرى سۇ بولۇپ ئاققان ئىدى. تەسۋىرلىمەك قىيىن بولغان بىر خوشاللىق ۋە ئازاپلىق كەيپىيات

---

[89]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،489،I؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، 424،IV.

سۈرۈشۋاتقان ئىدى. ئۇلار مەدىنە تارىخىدىكى ئەڭ گۈزەل بىر كۈننى مۇبارەكلەۋاتقان ئىدى. بىر تەرەپتىن، پۈتۈن كىشىنىڭ ئىشەنچىسگە ئېرىشكەن، ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبەرىنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن مۇكاپات ساقلاپ تۇرغانلار؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇنى ۋە ئۇنىڭ دوستلىرىنى قوغداش ئۈچۈن جانلىرىنى ئاتىغانلار بار ئىدى.

مەدىنىلىكلەر بولسا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك نۇرلۇق يۈزىنى كۆرۈشكە ئالدىرايتتى. مەدىنە، مەدىنە بولغىنىنىڭ ياقى بۇنداق شاد-خورام بىر كۈننى كۆرمىگەن ئىدى. مەدىنىدە بولۇپ باقمىغان بايرام ئىدى.

ئۇلار ئۈچۈن تەڭدىشى بولمىغان، كۆرۈلۈپ باقمىغان بۇ بايرامغا، باللىلار ۋە ئاياللار شۇنداق شېئىرلارنى توقۇغان ئىدى.

> ئۇلۇغ كۆكنىڭ ئۈستىدىن تولۇنئاي چىقتى بىزگە،
> ھەققە دەۋەت قىلغاچقا شۈكۈر ۋاجىپ بولدى بىزگە.
>
> سەن بىزگە ئەۋەتىلدىڭ، ئاللاھنىڭ ئەمرىنى كەلتۈردۈڭ،
> مەدىنىگە خۇش كەلدىڭ، شەرەپ بېرەر دەۋىتىڭ.
>
> ئىززەت ئېكراملىق بولدۇق، كونىلاردىن قۇتۇلدۇق،
> خورمىغا قاندۇق تويدۇق، زىياندا ئىدۇق پايدا ئالدۇق.
>
> زۇلمەت كەتكۈزگەن ئاي دەر: ئەھلىگە سالام دەڭلار،
> مۇھەممەت(س ئە ۋ) كە كەلگەنگە ئەسلا زۇلۇم ئەتمەڭلار.
>
> ھەممە بىرلىكتە سۆز بەردۇق، قەسەم قىلىنغان كۈندە،
> توغرۇلۇق يولىمىزدۇر، خائىنلىق بولماس دىندا.
>
> ھەرگىزمۇ ئۇنۇتمايمەن ئەلەمسىز كۈن ھېچ يوق ئىدى،
> شاھىتسەن ئەمىن يۇلتۇز، ۋاپا سۆيگۈڭ بەك كۆپ ئىدى.

«مەرھابا يا رەسۇلۇللاھ!»، «مەرھەمەت يا رەسۇلۇللاھ!» دىگەن ئۈنلۈشلەر مەدىنىنى بىر ئالغان ئىدى. مەدىنىنىڭ ئاقسۆڭەكلىرىدىن بەزىلىرى، كۇسۋانىڭ چۇلۋۇرىدىن تۇتۇپ: يا رەسۇلۇللاھ! بىزنىڭكىگە بىرىڭ... دەپ تەلەپ قىلىشتى. پەيغەمبەر: تۆگەمنىڭ چۇلۋۇرىنى قويۇپ بىرىڭلار، ئۇ خىزمەتچىمدۇر، ئۇ قەيەرگە بىرىپ چۆكسە شۇ يەردە مېھمان بولاي، دىدى. ھەممەيلەن ھەيرانلىق ئىچىدە قاراشقا باشلىدى. ئەجىبا كۇسۋا قەيەردە توختا؟ كۇسۋا مەدىنە كوچىلىرىدا كېتىپ باراتتى. كىمنىڭ ئىشىكى ئالدىدىن ئۆتسە، ئۆي ئېگىلىرى: يا رەسۇلۇللاھ! بىزگە مېھمان بولۇڭ، بىزگە مېھمان بولۇڭ! دەپ يېلىناتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تەبەسسۇم بىلەن: تۆگەمنىڭ يولىنى توسماڭلار، قەيەردە چۆكسە شۇ يەردە مېھمان بولاي، دىدى. كۇسۋا ئەڭ ئاخىرىدا، بۈگۈنكى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مەسچىتى شەرىپىنىڭ ئىشكى ئالدىدا چۆكتى. رەسۇلۇللاھ ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم تۆگىسىدىن چۈشمىدى. كۇسۋا يەنە ئورنىدىن تۇرۇپ مېڭىشقا باشلىدى. يەنە باشتا چۆككەن يەرگە كېلىپ چۆكتى ۋە ئىككىنچىلەپ ئورنىدىن تۇرمىدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تۆگىسىدىن چۈشۈپ: ئاللاھ بۇيرىغان مەنزىلىمىز بۇ بولسا كىرەك، بۇ يەر كىمنىڭ؟ دىدى. كشىلەر: يا رەسۇلۇللاھ! ئامىر ئوغۇللىرى سۈھەيل ۋە سەھلىنىڭ، دىدى. بۇ باللىلار يىتىم ئىدى. پەيغەمبەر: تۇققانلىرىدىن كىمنىڭ ئۆيى بۇ يەرگە ئەڭ يېقىن؟ دىدى. چۈنكى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ بۇۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ئانىسى، نەججار ئوغۇللىرىدىن ئىدى. خالىد بىن زەيىت ئەبۇ ئەييۇپ ئەنسارى ھەزرەتلىرى سۆيۈنگەن ھالدا: يار رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ ئۆيۈم ئەڭ يېقىن، ئەنە ئاۋۇ مېنىڭ ئۆيۈم، مانا! ئىشىك ئالدىغىلا كېلىپ قالدۇق، دەپ خوشاللىقىنى ئىپادىلىدى. كۇسۋانىڭ ئۈستىدىكى يۈكلەرنى ئېلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۆيىگە باشلىدى.

مەدىنىلىك مۇسۇلمانلار ۋە مۇھاجىرلار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كېلىشىدىن تولىمۇ خوشال بولغان ئىدى.

روهىڭ خۇدا نۇرىنىڭ بىر نۇقتىسىدۇر يا رەسۇلۇللاھ،
جامالىڭ تولۇنئايدەك دىلئارامى يا رەسۇلۇللاھ.

رەھمەت ۋۇجۇدۇڭ ئابىدىسى پۈتۈن زۇلمەت كۇفرىنى،
كەتكۈزدى، بارچە ئىمان ساگىلا ئاشىنادۇر يا رەسۇلۇللاھ.

ئەلچىلىك گۈلىستانى ئىچرە سېنىڭ گۈللىكىڭ،
خۇدايى ئەڭ پاكتۇر، يا رەسۇلۇللاھ.

كېرەم قىل ئەي خۇداۋەندە شان- شەرەپ ئىگىسى مەۋلا،
نەجىبنىڭ دەردىگە شانىڭ داۋادۇر يا رەسۇلۇللاھ.

سۇلتان ئۈچىنچى ئەخمەت (نەجىپ)

# مەدىنە مۇنەۋۋەر دەۋرى

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، بىسمەتتىنىڭ ئون ئۈچىنچى يىلى، رەبىئۇل ئەۋۋەل ئېيىنىڭ 12-كۈنى يەنى مىلادى 622-يىلى، مەدىنىدە 10 يىل سۈرگەن ھىجرەت ھاياتىنى باشلىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، خالىت بىن زەيت ئەبۇ ئەييۇپ ھەزرەتلىرىنىڭ ئۆيىدە مېھمان بولۇش جەريانىدا ئاستى قەۋىتىدە ئولتۇرۇشقا قارار بەردى ۋە ئۇ يەردە مۇقىملاشتى. شۇنداق قىلىپ كائىناتنىڭ ئەپەندىسىنى ئۆيىدە مېھمان قىلىپ، كۈنتۈالىدىغان بۇ شەرەپلىك ۋەزىپە بۇ كىشىگە نېسىپ بولدى.

ھەزرىتى خالىت: «رەسۇلۇللاھ ئۆيۈمنى شەرەپلەندۈرگەن چاغدا، ئاستى قەۋەتتە ئولتۇرۇشنى تاللىدى. بىز ئۈستىنقى قەۋەتتە ئولتۇراتتۇق، بۇ ئىشتىن بەكمۇ خىجىل بولاتتۇق. بىر كۈنى، مەن: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ ئۈستى قەۋەتتە، سىزنىڭ ئاستى قەۋەتتە ئولتۇرىشىڭىزغا كۆڭلۈم چىدىمىدى. مۇۋاپىق كۆرمىدىم، ماڭا بۇ ئىش بەكمۇ ئېغىر كەلدى. سىزنىڭ ئۈستى قەۋەتتە، بىزنىڭ ئاستى قەۋەتتە ئولتۇرىشىمىزغا يول قويۇڭ! دېدىم. ئۇ: يا ئەبا ئەييۇپ! ئۆيىنىڭ ئاستى قەۋىتىدە ئولتۇرۇشۇم بىزگە تولىمۇ ئۇيغۇن كەلدى، دېدى. كەلگەن زىيارەتچىلەرگە ئاسانلىق تۇغدۇرۇش ئۈچۈن، ئاستى قەۋەتتە قېلىشنى مۇۋاپىق دەپ بىلدى. بىز يەنە ئۆيىنىڭ ئۈستى قەۋىتىدە قالدۇق.

بىر كۈنى سۇ تۆكۈلۈپ كەتتى. ئاققان سۇلارنىڭ رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئۈستىگە تامچىلىشىدىن قورقۇپ، ئايالىم ئىككىمىز يېپىنىۋاتقان بىر تال ئېسىل يوتقىنىمىزنى سۇنىڭ ئۈستىگە باستۇق» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ئەبۇ ئەييۇپ ئەنسارى، ئۈستى قەۋەتتە تۇرغىنىدىن بەكمۇ ئوڭايسىزلىناتتى. ئاخىرى ئۆزى ئاستى قەۋەتكە چۈشۈپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۈستىگە چىقاردى. ئەبۇ ئەييۇپ ھەزرەتلىرى: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە ھەر دائىم كەشلىك تاماق ئېتىپ، تاماق سۇناتتۇق. ئېشىپ قالغان تاماقنى ئۈستىگە چىقىرىشى بىلەن مەن ۋە ئايالىم ئۇممۇ ئەييۇپ، رەسۇلۇللاھنىڭ قولى تەككەن يەرلەرنى ئىزدەپ تېپىپ يەيتتۇق ۋە بۇنىڭدىن بەرىكەت كۈرەتتۇق. باشقا بىر كۈنى كەچتە، ئۇنىڭغا پىياز ۋە سامساقتا پىشۇرغان تاماق كىرگۈزدۇق. تاماقنى يېمەستىن قايتۇرۇپ بەردى. ئۇنىڭ قول تەككۈزمىگەنلىكىنى كۆرۈپ پەرياد چەكتىم ۋە دەرھال يېنىغا كىرىپ: يا رەسۇلۇللاھ! ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن! نىمە ئۈچۈن بۇ كەچلىك تاماقنى يېمىدىڭىز؟ مەن ۋە ئايالىم ئۇممۇ ئەييۇپ، سىز يېگەن تاماقنىڭ قولىڭىز تەككەن يەرلىرىنى يەپ، ئۆزىمىزگە بەرىكەت تاپاتتۇق، دېدىم. پەيغەمبەر: بۇ كۆكتاتلاردا بىر پۇراق ھېس قىلىپ ئۇنى يېمىدىم، مەن پەرىشتىلەر بىلەن سۆزلىشىدىغان بىر ئىنسان، دېدى. مەن: ئۇنى يېمەك ھاراممۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر: ياق، پەقەت مەن ئۇنىڭ پۇرىقىنى ياخشى كۆرمەيمەن، دېدى. مەن: سىز ياخشى كۆرمىگەن نەرسىنى مەنمۇ ياخشى كۆرمەيمەن، دېدىم. پەيغەمبەر: سىلەر ئۇنى يەڭلار، دېدى. شۇنىڭ بىلەن بىز ئۇ تاماقنى يېدۇق، ئەمما ئىككىنچىلەپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئۇنداق تاماق ئەتمىدۇق.

يەنە بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرىگە تاماق تەييارلىدىم ۋە ئۇلارغا ھۇزۇرىغا ئاپىرىپ بەردىم. پەيغەمبەر: ئەي ئەبۇ ئەييۇپ! ئەنسارلارنىڭ بايلىرىدىن ئوتتۇز كىشىنى دەۋەت قىلغىن، دېدى. مەن تاماقنىڭ ئازلىقىنى ياكى رەسۇلۇللاھ بۇ تاماقنى جىق دەپ ئويلاپ قالغان چېغى دەپ ئويلىشىمغا، ئۇ يەنە: ئەي ئەبۇ ئەييۇپ! ئەنسارلارنىڭ بايلىرىدىن ئوتتۇز كىشىنى دەۋەت قىلغىن، دېدى. كاللامدا مىڭنى ئويلاپ ئوتتۇز كىشىگە خەۋەر بەردىم. ھەممىسى يېتىپ كېلىشتى ۋە ئۇ تاماقتىن ھەممىسىلا تويغىدەك يېدى. ئۇلار بۇ مۆجىزىنى كۆرۈپ ئىمانلىرى تېخىمۇ كۈچلەندى ھەمدە تەكرار قەسەم ئىچىشىپ ئۆيلىرىگە قايتىشتى.

ئۇلار قايتقاندىن كېيىن ئاتمىش كىشىنى دەۋەت قىلىشىمغا ئەمىر بەردى. ئەبەيقى تاماق شۇ پېتى تۇراتتى، بۇ مۆجىزىدىن كېيىن ھېچ ئىككىلەنمەي، خوشاللىق بىلەن يەنە ئاتمىش كىشىنى چاقىرىپ كەلدىم. ئۇلارمۇ تاماقتىن تويغىچە يېيىشتى. ھەممىسىلا رەسۇلۇللاھنىڭ مۆجىزىسىنى كۆرۈپ ئۇنىڭغا ھەيران بولدى. ئۇلار كېتىپ ئەنسارلاردىن يەنە توقسەن كىشى چاقىرىشىمنى ئېيتتى. ئۇلارمۇ كەلدى ۋە ئۇندىن ئۇندىن دەستىرخان قۇرۇپ ئولتۇردى. ئۇلارمۇ بۇ كارامەتنى كۆرۈپ ھەيرانلىق بىلەن قايتتى. ئاخىرقى ھېسابىتا يۈز سەكسەن كىشى تاماق يەپ كەتتى. ئەمما تاماق مەن ئۇلارغا ئەۋەتكەن ۋاقىتدىكىدەك قولمۇ تەگمىگەن بولۇپ، شۇ پېتى تۇراتتى.[90]

[90]كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، s:289.

# ئەنسار بىلەن مۇھاجىرلارنىڭ قېرىنداش بولۇشى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، مەدىنە مۇنەۋۋەردە، مۇسۇلمانلارنى تېخىمۇ يېقىنلاشتۇرۇش ئۈچۈن، ھىجرەت قىلغان مۇھاجىرلار بىلەن ئۇلارنى ئۆيلىرىدە ئېلىپ قالغان ئەنسارلارنى بىر-بىرى بىلەن قېرىنداش قىلدى. ھەزرىتى ئالى ئۆزىنىڭ ئېچىپ قالغانلىقىنى كۆرۈپ: يا رەسۇلۇللاھ مېنى ئۇنتۇپ قالدىڭمۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر: سەن ئىككى دۇنيا مېنىڭ قېرىندىشىم، دىدى. بۇ قېرىنداشلىق ماددى ۋە مەنىۋى ياردەم ئۈستىگە قۇرۇلغان ئىدى. نەتىجىدە، يۇرتلىرىدىن، ئۆيلىرىدىن، ئۇرۇق-تۇققانلىرىدىن ئايرىلغان مۇھاجىرلارنىڭ كۆڭۈل ئازابىنى يېنىكلەتكەن ئىدى. بەربىر مەدىنىلىك مۇسۇلمانلار، ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىدا ياشاش ۋە ئۇنى تارقىتىش ئۈچۈن يۇرتلىرىدىن ئايرىلغان قېرىنداشلىرىنى باغرىغا بېسىپ، ئۇلارنى ئۆيلىرىدە مېھمان قىلدى. ئۇلارغا ھەر تۈرلۈك ياردەملەرنى ئايىمىغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام، ھەر بىر مۇھاجىرنى، مىجەزى ئوخشاپ كېتىدىغان بىر ئەنسارغا قېرىنداش قىلىپ قوشۇپ قويدى. بۇ شۇنداق بىر قېرىنداشلىقكى، ھەتتا ئاتا-بۇۋىسىدىن قالغان مىراسلارغىمۇ شېرىك بولۇش دەرىجىسىگە يەتكەن ئىدى.[91]

ھەر مەدىنىلىك: يېرىنى، بېغىنى، ئۆيىنى، ماللىرىنى... نىمىسى بولسا ئىككىگە بۆلگەن بولۇپ ھىچ ئىككىلەنمەستىن، يېرىمىنى مۇھاجىر قېرىندىشىغا بەرگەن ئىدى. مۇھاجىرلاردىن ئابدۇراخمان بىن ئاۋف ھەزرەتلىرى: «بىز مەدىنە مۇنەۋۋەرگە ھىجرەت قىلغاندا، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام مېنى ساد بىن رەبى بىلەن قېرىنداش قىلدى. شۇنىڭ بىلەن قېرىندىشىم ساد ماڭا: ئەي قېرىندىشىم ئابدۇراخمان! مەن مال-دۇنيا جەھەتتە، مەدىنىدە مۇسۇلمانلار ئىچىدە ئەڭ چوڭ باي، مال-دۇنيارىمنى ئىككىگە ئايرىدىم يېرىمى سېنىڭدۇر، دىدى. مەن: ئاللاھ تائالاھ، مال-دۇنيارىڭنى ساڭا مۇبارەك ۋە خەيرلىك قىلسۇن. مېنىڭ مال-دۇنياغا ئېھتىياجىم يوق. پەقەت مېنى، سودا-سېتىق بازىرىغا ئاپىرىپ كەلگىن شۇ يېتىپ ئاشىدۇ، دىدىم» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

بۇنداق چوڭ پىداكارلىق پەقەت ئىسلام قېرىنداشلىقى بىلەن مۇمكىن بولاتتى. ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن بۇ كەمگىچە نۇرغۇن كۆچۈشلەر بولغان ئىدى. ئەمما بۇنداق مەنىلىك ۋە ئۇلۇغ بىر ھىجرەت: ياقا-يۇرتتىن كەلگەنلەر بىلەن يەرلىك خەلق ئوتتۇرسىدا بۇنداق سەمىمى ۋە قويۇق مۇناسىۋەت بولۇپ باقمىغان ئىدى. ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالاھ، قۇرئان-كەرىمدە: «مۆمىنلەر قېرىنداشتۇر!» دەپ ئايەت نازىل قىلدى. (ھۇجۇرات سۈرىسى، 10-ئايەت، مەنىسى) بۇنىڭ بىلەن ھەقىقى سۆيگۈ ۋە مۇھەببەتنىڭ، ماددى مەنىۋىتلەر بىلەن ئەمەس؛ ئىمان ۋە ئىشەنچە بىلەن ئۆلچىنىدىغانلىقى ئىسپاتلاندى. ئاسخابى كېرەمدىكى بۇ ئەھۋال، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر سۆھبىتى بىلەن ۋۇجۇدقا چىققان ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ، مۇبارەك قەلبىدىن ئېتىلىپ چىققان دەرىيادەك كۆڭۈل ۋە بەرىكەتلەر ئاسخابى كېرەمنىڭ قەلبىدە چوڭقۇر ئورۇن ئالدى. بۇنىڭ بىلەن كۆرۈلۈپ باقمىغان پىداكارلىق ۋە قېرىنداشلىق نەتىجىسىدە بىر-بىرىنى چىن قەلبىدىن سۆيۈشكەن ئىدى.

ئەنسار ۋە مۇھاجىرلار، بۇ يېڭى ئىسلام مەركىزىدە قولنى قولغا تۇتۇپ، كۆڭۈللىرىنى بىر-بىرىگە باغلاپ، ئىسلام ئۈچۈن ھەر پىداكارلىققا ئۆزىنى ئاتاپ، شاھادەت مەرتىۋىسىگە ئىرىشىش ئۈچۈن قەسەم قىلىشتى. بۇ شەكىلدە رەسۇلۇللاھنىڭ ئەتراپىغا توپلىنىپ، ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسلىرىغا رىئايە قىلغان ئاساستا، يېڭى بىر نىزام ۋە بەختلىك ھايات قۇرىۋاتقان ئىدى.

ئىسلامىيەت، ھىجرەت ۋەقەسى بىلەن دۆلەت بولۇش يولىدا تۇنجى قەدىمىنى باسقان ئىدى. مەدىنە مۇنەۋۋەر بولسا، ئىسلام دىنىنىڭ بۆشۈكى ۋە مەركىزى ھالىغا كەلگەن ئىدى.

مەدىنىدە، ئاسخابى كېرەمدىن باشقا، خىرىستىيانلار، يەھۇدىلار ۋە بۇددىستلارمۇ بار ئىدى. يەھۇدىلار: بەنى كاينۇكا، بەنى كۇرەيزا ۋە بەنى نادىردىن ئىبارەت ئۈچ قەبىلىدىن تەركىب تاپاتتى. ئۇلارنىڭ ئىسلامغا، بولۇپمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان دۈشمەنلىكى تولىمۇ كۈچلۈك ئىدى.

بۇ پۇرسەتتە، مەككىلىك مۇشرىكلەر، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسخابىنى مەدىنىلىكلەر بىلەن قېرىنداش قىلىپ بىرلەشتۈرىشىنى ئۆزلىرىگە كەلگۈسى بىر تەھدىت دەپ تونۇپ يەتكەن ئىدى. قىسقا ۋاقىت ئىچىدە بۇ ئىشنىڭ ئالدىنى ئالمىسا، مۇسۇلمانلارنىڭ كۈچىيىپ مەككىگە ھۇجۇم قىلىدىغانلىقىنى، ئۆزلىرىنىڭ يەر-زىمىن، ئۆي، باغ-ۋارانلىرىنى قولىدىن قايتۇرۇپ ئېلىشى مومكىن... دىگەن ئوي-خىيال بىلەن مەككىلىك مۇشرىكلەردىن، مەدىنىدىكى مۇسۇلمانلارغا تەھدىت خەتلىرى كېلىپ تۇراتتى. بۇ خەتلەردىن بىرسىدە: «شۈپھەسى يوقكى، بىز بىلەن دۈشمەنلىكى بولغان ھەر قانداق بىر ئەرەپ قەبىلىسى، بىزنى سىلەردەك ئاچچىقلاندۇرۇپ باقمىغان. چۈنكى سىلەر، بىزگە ئائىت بولغان بىر تۈركۈم كىشىنى بىزگە قايتۇرۇپ بېرىش ئۇ ياقتا تۇرسۇن، ئۇلارغا ياردەم قىلىپ قۇچاق

---

[91] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،238؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، III،226~229.

ئاچتىڭلار. بۇ سىلەر ئۈچۈن چوڭ بىر سەۋەنلىكتۇر. خاپا بولماي، ئۇلار بىلەن بىزنىڭ ئىچكى ئىشىمىزغا ئارلاشماڭلار، ئۇنى بىزگە تاپشۇرۇڭلار. ئەگەر، ئۇ ئىشلارنى ياخشى تەرەپكە بۇرىسا، بىزمۇ خوش بولغان بولاتتۇق... ئەكسى تەغدىردە، ئۇنىڭ بېشىنى بۇراش بىزنىڭ زىممىمىزغا چۈشۈپ قالىدۇ!!!» دەپ يېزىلغان ئىدى.

بۇ مەكتۇپقا، ھەزرەتى كاب بىن مالىك، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى مەدھىيىلىگەن تولىمۇ گۈزەل بىر جاۋاب خېتى يازدى.

مەككىلىك مۇشرىكلەر، مەدىنىلىك مۇشرىكلەرگىمۇ تەھتىت خېتى يازدى. ئۇ خەتلەردىن بىرسىدە، «ئەگەر بىزنىڭ ئادىمىمىزنى شەھىرىڭلاردىن چىقارمىساڭلار؛ ياكى ئۇنى ئۆلتۈرمىسەڭلەر، سىلەرگە يۈرۈش قىلىمىز، سىلەرنى ئۆلتۈرۈپ، خوتۇن-قىزلىرىڭلارنى خىزمەتچى قىلىمىز!...» دەپ يېزىلغان ئىدى.

خەتنى ئوقۇغان مەدىنىلىك مۇشرىكلەر، ئابدۇللاھ بىن ئۇبەي ئىسمىدىكى مۇناپىق تەرىپىدىن بىر يەرگە كېلىشتى ۋە پۇرسەت تاپسىلا رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە زىيانكەشلىك قىلىش ئۈچۈن قارار ئېلىشتى.

مۇسۇلمانلار ئەھۋالدىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى قوغداش ئۈچۈن قولىدىن كەلگەن پۈتۈن ئىشنى قىلدى. ئۇنى قوغداش يولىدا، كېچىلىرى كوچىغا چىقمايدىغان ھەتتا ئۇخلىمايدىغان ھالغا كەلدى. ئۇبەي بىن كاب: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بىلەن ئاسخابى، مەدىنە مۇنەۋۋەرگە قەدەم تەشرىپ قىلىشى بىلەن مۇسۇلمانلار، مۇشرىك ئەرەپ قەبىلىلىرىنىڭ نىشانى بولۇپ قالدى. ئاسخابى قوراللىق ھالدا تاڭ ئاتقۇچە نۆۋەت بىلەن كۆزەتچىلىك قىلدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ئاسخابى كىرەم بىر جان بولغان ئىدى. بىر خەتەر تۇيۇشى بىلەن پۈتۈن كۈچى بىلەن مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىغا ياردەمگە باراتتى. رەسۇللۇللاھ ئەپەندىمىز بۇ ئىشتا ھەممەيلەنگە ئۈلگە ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ھەرقانداق گۈزەل ئىشتا ئالدىدا بولغىنىدەك، جاسارەت كۆرسىتىشتىمۇ ئەڭ ئالدىدا ئىدى. كېچىنىڭ قانداق ۋاقتى بولىشىدىن قەتئىنەزەر، بىر خەتەرنى ئاڭلىسا، ئۇ بىرىنچى بولۇپ ئات چاپتۇراتتى. ئۇلار قورققۇدەك خىيىم-خەتەرنىڭ يوقلىقىنى چۈشەندۈرۈپ، كۆڭۈللىرىگە تەسەللى بىرەتتى.

## مەسچىد نەبى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، مەدىنىگە قەدەم-تەشرىپ قىلىپ تۇنجى قىلغان ئىشى بولسا، ئاسخابىنى يېتىشتۈرىدىغان، جامائەت بىلەن ناماز قىلىدىغان بىر يەرنىڭ بولۇشىنى ئارزۇ قىلاتتى. بۇ پەيتتە جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، «يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالاھ ساڭا، ئۆزى ئۈچۈن تاش-كېسەكتىن ياسالغان بىر مەسچىد ياسىشىڭنى بۇيرىدى» دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، كۈسۈۋانىڭ مەدىنىگە كىرگەندە يېتىۋالغان يەرنى ئىگىسىگە سېتىۋىلىش تەكلىپى بەردى. يەر ئىگىلىرى: «يا رەسۇلۇللاھ! بىز ئۇنىڭ ھەققىنى پەقەت ئاللاھ تائالاھتىن كۈتىمىز، ئۇ يەرنى سىزگە ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن تەغدىم قىلىمىز» دەپ قوبۇل قىلىشىنى ئۆتۈندى. ئەكسىچە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئەسلى باھاسىدىنمۇ كۆپ پۇل بىرىپ ئۇ يەرنى سېتىۋالدى.[92] بىر تەرەپتىن قۇرۇلۇش مەيدانىنى تازلاپ تۈزىسە؛ يەنە بىر تەرەپتىن خىش-كېسەكلەر قۇيۇلۇپ تاشلار يۆتكەپ كېلىندى. پۈتۈن ھازىرلىقلار پۈتكەندىن كېيىن، مەسچىتنىڭ ئۇلىنى قويۇش ئۈچۈن توپلىنىشتى. ئۇلىنى قويۇش ئۈچۈن مۇھەممەت مۇستاپا سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز مۇبارەك قولى بىلەن تۇنجى تاشنى قويۇپ بەردى ۋە «ئابۇبەكرى، تېشىنى مېنىڭ تېشىمنىڭ يېنىغا قويسۇن! ئۆمەر تېشىنى ئابۇبەكرىنىڭ تېشىنىڭ يېنىغا قويسۇن! ئوسمان، تېشىنى ئۆمەرنىڭ تېشىنىڭ يېنىغا قويسۇن! ئالى، تېشىنى ئوسماننىڭ تېشىنىڭ يېنىغا قويسۇن!» دىدى. ئۇلار تاشلىرىنى قويۇپ بولغاندىن كېيىن، ئاسخابلارغا: «سىلەرمۇ تاشلىرىڭلارنى قويۇڭلار» دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارمۇ ئۆز قوللىرى بىلەن ئۇل تاشلىرىنى قويۇشقا باشلىدى.

مەسچىتنىڭ قۇرۇلۇشى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز باشچىلىقىدا پۈتۈن ئاسخابى كىرەم هاردىم-تالدىم دىمەستىن ئىشلىدى. ئۇلار مۇبارەك دۈمبىلىرى بىلەن تاش-كېسەك توشىدى. تاش بىلەن ئۇلىنى بىر مېتىر ئېگىزلىكتە قوپارغاندىن كېيىن ئۈستىگە كېسەك قويۇشقا باشلىدى. بىر كۈنى رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، دۈمبىسىگە بىر مۇنچە خىشنى قويۇپ توشۇۋاتاتتى. ئاسخابىدىن بىرسى كېلىپ ئەدەپ بىلەن: يا رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ توشۇشىمغا روخسەت قىلىڭ! دىدى. ئاخىر زامان پەيغەمبىرىمىز نازاكەت بىلەن ئۇنىڭغا: مېنىڭمۇ ساۋاپ ئېلىشقا ئېھتىياجىم بار، سەنمۇ ئۆزەڭ كېسەك ئەكىلىپ توشۇغىن، دەپ دۈمبىسىدىكى ئېغىر يۈكنى ئۇنىڭغا بەرمىدى.

[92] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،239.

مەسچىت نەبىنىڭ قۇرۇلۇش ئىشىدا ئەڭ كۆپ ئىشلىگەن، يەنىلا مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئىدى. ئەڭ يوغان تاشلارنى دۈمبىسىگە ئارتىپ، سەنتۈرۈلە-سەنتۈرۈلە دىگۈدەك ئۇستىلارنىڭ قېشىغا ئېلىپ كېلەتتى. بۇ جاپالىق ئەمگەك ئارقىلىق قولغان كەلتۈرگەن ئۇ دۇنيا قارشىلىقىنىڭ نەقەدەر گۈزەل مۇكاپاتلارنىڭ ساقلاۋاتقانلىقى بىلەن ئۇلارنى ئىلھاملاندۇراتتى. ئەپەندىمىزنىڭ غەيرەت-جاسارىتىنى كۆرگەن مۇسۇلمانلار، ئىشتىياق بىلەن ئىشلەيتتى. ھەتتا ئاممار بىن ياسەر، باشقىلار بىر تال خىش توشۇسا، بىرسى پەيغەمبەر ئۈچۈن، بىرسى مەن ئۈچۈن دەپ ئىككى تالدىن توشۇدى. بۇنى بىلگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭ دۈمبىسىنى سىلاپ تۇرۇپ، «ئەي سۈممەييەنىڭ ئوغلى! باشقىلارنىڭ بىر ئەجرى بولسا، سېنىڭ ئىككىسى بار» دىدى. مەسچىتنىڭ تاملىرى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە قوپۇرلۇپ، ئۈستى يېپىلدى. بۇنىڭ بىلەن بىرگە مەسچىتكە يانداش قىلىپ ئەپەندىمىز ئۈچۈن ئىككى خانە ياسالدى. تاملىرى خىشتىن، ئۆگۈز خورما دەرىخى ۋە شاخ-شۇمبىلار بىلەن يېپىلدى. (بۇ خانىلەر زامانىنىڭ ئۆتىشىگە ئەگىشىپ توققۇزغا كۆپەيتىلدى) مەسچىت قۇرۇلۇشى پۈتكەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى خالىت بىن زەيتنىڭ ئۆيدىن يېڭى سېلىنغان بۇ ئۆيگە كۆچۈپ كەلدى.

## خورما كۆتىكىنىڭ يىغلىشى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، جۈمە كۈنلىرى مەسچىتتىكى ھاننانە ئىسمىدىكى بىر خورما كۆتىكىگە تايىنىپ تۇرۇپ خۇتبە ئوقۇيتتى. كېيىنچە ئۈچ پەلەپەيلىك بىر مۇنبەر ياساتتى. بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابى جۈمە خۇتبىسى ئۈچۈن مەسچىتكە توپلىنىشتى. ئەپەندىمىز خۇتبە ئوقۇماق ئۈچۈن يېڭى مۇنبەرگە چىقىشى بىلەن ئەسكى خورما كۆتىكى خۇددى تۇغۇتلۇق تۆگىدەك ئاۋاز چىقىرىپ يىغلاشقا باشلىدى. پۈتۈن ئاسخابى كېرەم ھەيرانلىق ئىچىدە قۇلاقلىرىغا ئىشەنمەي گاڭگىراپ قالغان ئىدى. بۇ ئاۋاز ھىچ توختاي دىمەيتتى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مۇنبەردىن چۈشۈپ، مۇبارەك قولى بىلەن خورما كۆتىكىنى سىلاپ قويدى. كۆتەك دەرھال ئاۋاز چىقىرىپ يىغلاشتىن توختىدى. خورما كۆتىكىنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بولغان مۇھەببىتى ۋە ئاشىقنى كۆرگەن ساھابىلار، بۇ مۆجىزىگە قاراپ ياشلىرىنى تۇتالماي يىغلاپ كېتىشتى.

بۇ ھادىسە بىلەن مۇناسىۋەتلىك ھەزرىتى ئەنەس بىن مالىك: «ھەتتا مەسچىتمۇ ئۇنىڭ ئاۋازى بىلەن سىلكىندى. ئىبنى ئەبى ۋەدامۇ، ‹خورما كۆتىكى، يېرىلىپ ئورنىدىن قىمىراپ كەتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز كېلىپ، مۇبارەك قولى بىلەن ئۇنى سىلاپ قويىشى بىلەن كۆتەك جىم بولۇپ قالدى› دىگەن ئىدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «يەتتە قات ئاسماننىڭ ئىگىسى بولغان ئاللاھقا قەسەم ئىچىمەنكى، ئەگەر ئۇنى سىلاپ قويمىغان بولسام، ماڭا بولغان ھەسرىتى ۋە ئازابىدىن قىيامەت كۈنىگىچە مۇشۇنداق ئاۋاز چىقارغان بولاتتى» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرى بىلەن ئۇ كۆتەك يەرگە كۆمۈۋىتىلدى.

باشقا بىر رىۋايەتتە: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز خورما كۆتۈكىنىڭ قېشىغا بىرىپ: خالىساڭ سېنى ئەكەلگەن باغچىغا قايتا ئاپىرىپ قوياي، دەرھال بۈك-باراخسان، يېپيېشىل ھالغا كەلگىن؛ خالىساڭ سېنى جەننەتكە تىكەي، ئۇ يەردە ئاللاھنىڭ دوستىلىرى سېنىڭ مېۋەڭدىن يېيسۇن، دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇنىڭدىن: مېنى جەننەتكە تىككىنكى، ئاللاھ تائالاھنىڭ دوستىلىرى يىسۇن ۋە مەڭگۈ ياشىرىپ تۇراي، دىگەن جاۋابنى ئالدى. خۇرما دەرىخنىڭ بۇ سۆزىنى ئەتراپىدا تۇرغانلارمۇ ئاڭلىغان ئىدى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: ئارزۇيۇڭ بويىچە قىلمەن، دەپ ۋەدە بەردى ۋە ئاسخابىغا ئۇنى يەرگە كۆمۈشنى بۇيرىغان ئىدى» دەپ بايان قىلىنغان ئىدى.

## ھەزرەتى ئايشە بىلەن توي قىلىشى

كائىناتنىڭ ئەپەندىسى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم بىلەن ھەزرەتى ئابۇبەكرى، ھىجرەت قىلغاندا باللىرىنى مەككىگە قويۇپ قويغان ئىدى. ھەزرەتى خەدىچە ئانىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن بىر يىل كېيىن ھەزرەتى ئايشە ئانىمىز بىلەن چاي ئىچكۈزۈلگەن ئىدى. ئىمام بۇخارىنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، ھەزرەتى ئايشە ئانىمىز: «ئەي ئايشە! سەن چۈشۈمدە ئىككى قېتىم ئايان بولدۇڭ، ئىسىمدە قېلىشىچە، يېشىل يىپەكلىك بىر رەختىنىڭ ئۈستىدە سېنىڭ رەسىمڭنى كۆردۈم. ماڭا: ‹بۇ رەسىمنىڭ ئىگىسى كەلگۈسى ئايالىڭدۇر› دىدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى. بۇ چۈشتىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن ئايشە ئانىمىزگە چاي ئىچگۈزگەن بولۇپ، تويى قىلىنمىغان ئىدى. ھەزرەتى ئايشە ۋالدەمىز: «رەسۇلۇللاھ مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان ۋاقىتتا، بىزنى ۋە قىزلىرىنى مەككىدە قالدۇرغان

ئىدى. مەدىنە شەرەپلەندۈرۈلگەندىن كېيىن، ھۆر قۇلى زەيىت بىن ھارىسە بىلەن ئەبۇ رافى، ئېھتىياجلىق نەرسىلەرنى سېتىۋېلىش مەقسىتىدە بەش يۈز دىرھەم پۇل بىلەن بىزگە ئەۋەتكەن ئىدى. داداممۇ ئابدۇللاھ بىن ئۇرەيكىتنى ئىككى-ئۈچ تۆگە بىلەن ئۇلارغا قېتىپ، ئاپامنى، مېنى ۋە سىڭلىم ئەسمانى تۆگىلەرگە مىندۈرۈپ مەدىنىگە كېلىشنى قېرىندىشىم ئابدۇللاھقا مەكتۇپ يېزىپ بىلدۈرگەن ئىدى. مەن، ئاپام ئۇممۇ رۇمان ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ جەمەتىدىن ھەزرەتى زەينەپ بىلەن بىللە يولغا چىقتۇق. كۇبەيىد مەھەللىسىگە بارغاندا، زەيىت بەش يۈز دىرھەمگە يەنە ئۈچ تۆگە سېتىۋالدى. كارۋانغا تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھمۇ قېتىلدى. مىنا مەھەللىسىدىن بەيد دىگەن يەرگە كېلىشىمىز بىلەن مېنىڭ تۆگەم قاچتى. مەن تۆگىگە ئارتىلغان سېۋەتنىڭ ئىچىدە ئىدىم. ئاپاممۇ يېنىمدا ئىدى. ئاپام: ۋاي قىزىم! ۋاي كېلىن بولىدىغان قىزىم! دەپ قورقۇپ ۋارقىرايتتى. ئاللاھ تائالاھ تۆگىمىزگە سۈكۈت بىرىپ بىزنى قۇتۇلدۇردى. ئاخىرى مەدىنىگە كەلدۇق. مەن دادامنىڭ ئۆي ئىچى بىلەن بىرلىكتە چۈشتۈم. رەسۇلۇللاھنىڭ ئائىلە- تاۋابىتلىرى ئۇنىڭ ئۆيىنىڭ ئالدىدا چۈشتى. ھەزرەتى ئايشە ۋالىدەمىز دادىسىنىڭ ئۆيىدە بىر مۇددەت قالدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى، بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: يا رەسۇلۇللاھ! چاي ئىچۈرۈلگەن ئادىمىڭ بىلەن توي قىلماسلىقىڭنىڭ سەۋەبى نىمە؟ دەپ سورىدى. رەسۇلۇللاھ: توي سېلىقى، دىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە توي خىراجىتى ئەۋەتتى.[93]

شۇنىڭ بىلەن ئايشە ۋالىدەمىزنىڭ تويى بولدى. ئۇ ۋاقىت پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئەللىك بەش يېشىدا ئىدى. ھەزرەتى ئايشە ۋالىدەمىز تولىمۇ ئەقىللىق ۋە قابىلىيەتلىك بولۇپ، ۋەقەلەرنى شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدىلا شېئىر شەكلىدە سۆزلەپ بىرەلەيتتى. ئۆگەنگەن ۋە يادلىۋالغان نەرسىلىرىنى ھەرگىزمۇ ئۇنتۇپ قالمايتتى. تولىمۇ ئەقىللىق، ئالىمە، ئەدەبىياتچى، شەرمى-ھايالىق، سالىخ ئىدى. ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتى بەكمۇ يۇقىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاسخابى كېرەم نۇرغۇن نەرسىلەرنى ئۇنىڭدىن سوراپ ئۆگىنەتتى. ئايەت كەرىم بىلەن مەدىھىيلەنگەن ئىدى.

## ئەزاننىڭ ئوقۇلىشى

مەسچىد نەبى ياسالغاندىن كېيىن، مۇسۇلمانلارغا ناماز ۋاقتىنى بىلدۈرۈش ۋە ئۇلارنى مەسچىتكە دەۋەت قىلىش ئۈچۈن بىر ئۇسۇل يوق ئىدى. پەقەت «ئەسسەلەتۇ جامىئا» دىيىلەتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، بىر كۈنى ئاسخابىغا ئىشارەت قىلىپ، ناماز ۋاقىتلىرىدا مۆمىنلەرنى مەسچىتكە قانداق چاقىرىش ھەققىدە پىكىر ئالدى. بەزىلەر ناسارالاردەك داڭ چالايلى دىسە؛ بەزىلەر گۈلخان ياقايلى دىيىشتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ھىچقايسىنى ياخشى كۆرمىدى.[94]

ئابدۇللاھ بىن زەيىت بىن سالەبە ۋە ھەزرەتى ئۆمەر چۈشىدە ئەزان ئوقۇغاننى كۆردى. ھەزرەتى ئابدۇللاھ كېلىپ پەيغەمبەرىمىزگە: «ئۈستىگە يېشىل كاسايا كىيگەن ۋە قولىدا سۈننەي تۇتقان بىر كىشىنى كۆردۈم. ئۇنىڭغا: قولىڭدىكىنى ساتامسەن؟ دىدىم. ئۇ: نىمە قىلىسەن؟ دىدى. مەن: ناماز ۋاقىتلىرىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن چالىمەن، دىدىم. ئۇ زات: مەن ساڭا تېخىمۇ گۈزەل بولغاننى ئۆگىتەي، دىدى ۋە قىبلىگە قاراپ تۇرۇپ، يۇقىرى ئاۋاز بىلەن: ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!... دەپ ئوقۇشقا باشلىدى. پۈتتۈرگەندىن كېيىن نامازغا تۇرىدىغان ۋاقىتنىمۇ دەپ، ئەزاننى قايتا ئوقۇدى ۋە ئارقىسىغا «قەد قامەت سالاتۇ» دىگەن جۈملىنى قېتىپ قويىدى» دەپ چۈشنى سۆزلەپ بەردى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇنىڭ چۈشىنىڭ ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنى بىلالغا ئۆگىتىشنى بۇيرىدى.[95] شۇنىڭ بىلەن ھەزرەتى بىلال مەسچىتنىڭ يېنىدىكى ئېگىز بىر تامنىڭ ئۈستىگە چىقىپ، ئۆگەتكىنى بويىچە تۇنجى ئەزاننى ئوقۇدى.

ھەزرەتى ئۆمەر ئەزان ئاۋازىنى ئاڭلىشى بىلەنلا، دەرھال پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا يۈگۈرۈپ كەلدى ۋە ھەزرەتى بىلال ئوقۇغان ئەزاننى چۈشىدە ئاڭلىغانلىقىنى ئېيتتى. ئۇ كېچە ئاسخابى كېرەملەردىن بىر مۇنچە كىشىمۇ ئوخشاش چۈشنى كۆرگەنلىكىنى ئېيتىشتى. دەل بۇ چاغلاردا، جۈمە سۈرىسىنىڭ 9-ئايىتى ۋەھى بىلەن چۈشۈرۈلگەن بولدى.

[93] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،239؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، 301~300:s.

[94] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،247.

[95] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،247.

بىلال خەبەشى، بىر كۈنى بامدات نامىزى ۋاقتىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشىكى ئالدىغا كېلىپ: «ئەسسەلەتۇ خەيرۇن مىنەننەۋم (ناماز ئۇخلىماقتىن ياخشىدۇر)» دەپ ئىككى قېتىم چاقىردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى ئاڭلاپ تولىمۇ خوشال بولدى ۋە بىلالغا بامدات نامىزىغا ئەزان ئوقۇغاندا بۇنىمۇ قوشۇپ ئوقۇشنى بۇيرىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ھەزرىتى بىلال خەبەشىنىڭ ئاۋازى تولىمۇ يۇقىرى، يېقىملىق ۋە سىرلىق ئىدى. ئۇ ئەزان ئوقۇشنى باشلىشى بىلەن ھەممەيلەن بىر خىل ھەۋەس ۋە ئاشىق ئىچىدە تىڭشايتتى. ھەتتا ئۆزىنى ئۇنتىغان ھالەتكە كېلەتتى. ئۇ ئەزان ئوقۇسا ھەر كىشىنىڭ كۆزىدىن ياشلار ئاقاتتى. ئاسخابى كېرەمنىڭ بىر-بىرسىنى ئەزان بىلەن مەسچىتكە چاقىرىشى، مەدىنىدىكى مۇشرىكلەر بىلەن يەھۇدىلەرگە تولىمۇ غەيرى بىلىنىدى. ئەزان ئوقۇغان ۋاقىتتا مازاق قىلىپ مەسخىرە قىلىشاتتى. ئۇلارنىڭ بۇ مەسخىرىلىرىگە، ئاللاھ تائالاھ: «ئۇلارنى نامازغا ئەزان بىلەن چاقىرغان ۋاقىت، ئۇنى ئويۇن ۋە كۆڭۈل-ئېچىش ئىشى قىلدى. بۇ ئۇلارنىڭ ئەقلىنى تاپالمىغان بىر قەۋىم بولغانلىقىدۇر» دەپ ئايەت كەرىمە نازىل قىلدى. (مائىدە سۈرىسى، 58-ئايەت، مەنىسى)

# ئاسخابى كېرەمنىڭ تەربىيەسى

كائىناتنىڭ پەخرى سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز، ئاسخابى كېرەمنى يېتىشتۈرۈش ۋە ئۇلارنىڭ ساپاسىنى ئۈستۈرۈش ئۈچۈن، مەسچىت نەبىدە دۇنيادا تەڭدىشى بولمىغان سۆھبەتلەر بىلەن، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۆزىگە بەرگەن ئىلىم ۋە بەرىكىتىنى ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرىگە ئورۇنلاشتۇردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆھبىتىگە قاتنىششقا نائىل بولۇش بىلەن شەرەپلەندى. ھەتتا دەسلەپكى سۆھبەتلەردىلا قەلبىلىرىدە چوڭ ئۆزگىرىشلەرنى ھېس قىلىشتى ۋە ئىلاھى مەرىپەتلەرگە ئېرىشتى. بۇ سۆھبەتلەرنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئاسخابى كېرەم باشتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بولۇش بىلەن بىرگە، پۈتۈن ئاسخابى كېرەم بىر-بىرىنى جانلىرىدىنمۇ بەكىرەك سۆيىدىغان بىر روھ مەيدانىغا كەلدى. ئاللاھ تائالاھ ئۇلارنى ئايەت كەرىملەردە مەدھىيىلىگەن ئىدى. ئۇلار رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك ھۇزۇرىدا، ئەگەر باشلىرىغا قۇش قونسا، قۇشنىڭ ئۇچۇپ كېتىشىدىن ئەنسىرەپ دىققەت بىلەن قارىغاندەك، پۈتۈن دىققىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدا ئىدى. شۇنداق قىلىپ ئاسخابلار، پەيغەمبەرلەر ۋە پەرىشتىلەردىن قالسىلا مەھلۇقاتنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى ۋە پەزىلەتلىكى بولۇپ شەرەپلەندى.

ئاللاھ تائالاھ قۇرئان-كەرىمدە: «سىلەر ئۈممەتلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى ۋە ئەڭ خەيرلىك بولغىنى، ئىنسانلارنىڭ ياخشىلىقى ئۈچۈن يارىتىلدىڭلار، ئىنسانلارنى ياخشىلىق قىلىشقا ئۈندەيسىلەر، يامان ئىشتىن ئۇزاق تۇرۇشقا دەۋەت قىلىسىلەر...» دەپ بۇيرىدى. (ئەل ئىمران سۈرىسى، 110-ئايەت، مەنىسى)

يەنە بىر ئايەت كەرىمدە: «بالدۇر مۇسۇلمان بولغانلار، مۇھاجىرلار، ئەنسارلارنىڭ ئۇلگىلىرى ۋە بۇلارنىڭ يولىدىن ماڭغانلاردىن ئاللاھ تائالاھ رازى ۋە بۇلارمۇ ئاللاھ تائالاھتىن رازىدۇر. ئاللاھ تائالاھ بۇلار ئۈچۈن جەننەت تەييارلىدى. بۇ جەننەتلەرنىڭ ئاستىدىن دەريالار ئاقىدۇ. بۇلار جەننەتتە مەڭگۈ قالىدۇ» دەپ بۇيرىدى. (تەۋبە سۈرىسى، 100-ئايەت)

يەنە بىر ئايەت كەرىمدە: «مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام)، ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرىدۇر، ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغانلارنىڭ ھەممىسى (ئاسخابى كېرەملەر) كاپىرلارغا قارشى شىددەتلىكتۇر. پەقەت بىر-بىرسىگە قارشى مەرھەمەتلىك ۋە بەكمۇ سىلىق-سىپايدۇر. ئۇلارنى ھەر ۋاقىت دىگۈدەك رۇكۇ ۋە سەجدىدە كۆرىسىلەر. ئۇلار، ھەر كىشىگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئەڭ ياخشى ئىشلارغا ۋە ئۈستۈنلۈكلەرگە ئېرىششنى ئاللاھتىن تىلەيدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۆزلىرىدىن مەمنۇن بولىشىنى ۋە ياخشى كۆرىشىنى ئارزۇ قىلىدۇ. كۆپ سەجدە قىلغانلىقى ئۇلارنىڭ يۈزلىرىدىن چىقىپ تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ بۇ ئەھۋاللىرىنى ۋە شەرەپلىرىنى تەۋرات ۋە ئىنجىلدا بىلدۈرگەندەك، ئۇلار بىر مايسىغا ئوخشايدۇ، كىچىك بىر يەردىن چىقىپ يوغارغاندەك، ئاز ۋە قۇۋەتسىز بولغان ئەھۋالدىمۇ، قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ھەر يەرگە تارقالدى. ھەر تەرەپنى ئىمان نۇرى بىلەن تولدۇردى. ھەر كىشى ئۇلارنىڭ يۇمران بىخ ھالىتىنى كۆرۈپ، قىسقا ۋاقىتتا قانداق چوڭلايدۇ دەپ ھەيران قالغاندا، ئۇلارنىڭ شان-شەرىپى دۇنياغا يېيىلدى. ئۇلارنى كۆرگەنلەر ھەيران قالدى كاپىرلار بولسا ئاچچىقلاندى» دەپ بۇيرىدى. (فەتىھ سۈرىسى، 29-ئايەت)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىس شەرىپلەردە، ئاسخابى كېرەمنىڭ ئۇلۇغلىقىنى ۋە دەرىجىسىنىڭ يۇقىرى ئىكەنلىكىنى ئىزاھلاش ئۈچۈن، «ئاسخابىمنىڭ ھېچقايسىغا تىل ئۇزاتماڭلار! ئۇلارنىڭ شەرىپىگە داغ چۈشۈرىدىغان ھېچقانداق بىر سۆز سۆزلىمەڭلار! نەپسىم مەنسۇپ بولغان ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلىمەنكى، سىلەردىن بىرىڭلار ئوھۇت تېغى قەدەر ئالتۇن سەدىقە بەرسەڭلارمۇ،

ئاسخابىمدىن بىرىنىڭ بىر سىقىم (مۇد)[96] ئارپىسى قەدەر ساۋاپ ئالالمايسىلەر،ئۇلار ئاسماندىكى يۇلتۇزلارغا ئوخشايدۇ. ئۇلاردىن ھەر قانداق بىرسىنىڭ ئارقىسدىن ماڭساڭلار ھىدايەتكە ئېرىشىسىلەر» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

## ئاسخابى سۇففە

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەسچىت نەبىنىڭ شىمالى تېمىغا خورما شاخلىرى بىلەن بىر سايىۋەن ياساتتى. بۇ يەردە مەككىدىن ھىجرەت قىلغان، مال-مۈلكى بولمىغان بويتاق ساھابىلەرنىڭ قېلىشىغا ئەمىر قىلدى. سانى ئون بىلەن تۆت يۈز ئارىسىدا ئۆزگىرىپ تۇرغان بۇ ساھابىلەر،[97] رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدىن ھېچ ئايرىلمايتتى ۋە سۆھبەتلىرىنى ھېچ قولدىن چىقىرىپ قويمايتتى. كېچە-كۈندۈز دىمەي قۇرئان-كەرىم ئوقۇيتتى، ئىلىم ئۆگىنەتتى، ھەدىس شەرىپلەرنى يادلايتتى، روزا تۇتاتتى ۋە ھەر خىل ئىبادەتلەر بىلەن شۇغۇللىنىپ، ئاللاھقا ئىتائەت قىلىشتىن بىردەممۇ توختاپ قالمايتتى.

بۇ يەردە يېتىشىپ چىققانلار، يېڭى مۇسۇلمان بولغان قەبىلىلەرگە ئەۋەتىلەتتى. ئۇلارغا قۇرئان-كەرىم ۋە سۈننەت شەرىپلەرنى يەنى ئىسلام دىنىنى ئۆگىتەتتى. تولىمۇ پەزىلەتلىك بۇ مۇبارەك ساھابىلار، ئىلىم-ئېرپان قوشۇنى ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنى بەكمۇ ياخشى كۆرەتتى. ئۇلار بىلەن ئولتۇرۇپ پاراڭلىشاتتى ۋە بىرلىكتە تاماق يەيتتى. بۇ يەردە قالغانلارنى ئاسخابى سۇففە دەپ ئاتايتتى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بىر كۈنى ئاسخابى سۇففەلەرگە قاراپ، ئۇلارنىڭ تولىمۇ كەمبەغەل ئىكەنلىكىنى ھىس قىلدى. شۇنداق تۇرۇقلۇقمۇ ئاجايىپ بىر ئىشتىياق بىلەن ئىبادەت قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا مەرھەمەت بۇيرۇپ: «ئەي سۇففە ئاسخابى! سىلەرگە مۇبارەك بولسۇن. ئەگەر ئۈممىتىمدىن، سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىكى مۇشۇ قىينچىلىق كۈنلەرگە رازى بولغان بىرسى بار بولسا، ئۇ ئەلۋەتتە مېنىڭ دوستۇمدۇر» دىدى.

ھەببى ئەكرەم سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ھەر ئىشتىن بۇرۇن بۇ تاللانغان ئاسخابىنىڭ ئېھتىياجىنى تەمىنلەتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن باشقىلارنى ئويلىشاتتى. ئەبۇ ھۈرەيرە: «ئۇنىڭدىن باشقا ئىلاھ بولمىغان ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلمەنكى، مەن بەزىدە ئاچلىقتىن قورسىقىمنى يەرگە بېسىپ ياتسام، بەزىدە يەردىن بىر تاشنى ئېلىپ قورسۇقۇمغا باستۇرۇۋالىدىغان مۇشۇنداق شارائىتتا ئىدىم. ئۇ كۈنى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ماڭىدىغان يولنىڭ بويىدا ئولتۇرغان ئىدىم. ئالەملەرگە رەھمەت، ئىككى دۇنياغا گۈزەللىك بەرگەن ئەپەندىمىز، نۇر چېچىپ تۇرغان گۈزەل يۈزى بىلەن ماڭا قاراپ كەلدى. ھال-ئەھۋالىمنى ئاڭلاپ كۈلۈمسىرىدى ۋە: ئەي ئەبا ھۈرەيرە! دىدى. مەن: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن، يا رەسۇلۇللاھ! دىدىم. ئۇ: مەن بىلەن ماڭغىن، دىدى. دەرھال ئارقىسىدىن ئەگەشتىم. ئۆيىگە كىردى. ئۆيدە بىر ئاپقۇر سۈت بار ئىدى. ئۇ: يۈرگىن! ئەھلى سۇففەنىڭ قېشىغا بىرىپ ئۇلارنى چاقىرىپ كەلگىن، دىدى. ئۇلارنى چاقىرىش ئۈچۈن ماڭغان ۋاقتىمدا، ئۆز-ئۆزەمگە: پۈتۈن سۇففە ئەھلىگە بىر ئاپقۇر سۈت قانداقمۇ يەتسۇن؟! ماڭا بىر يۇتۇم قالارمۇ؟!... دەپ ئويلىدىم. ئۇلار يېتىپ كېلىشى بىلەن روخسەت ئېلىپ سائادەت ئۆيىگە كىرىشتۇق. ھەممەيلەن جايلىرىنى تېپىپ ئولتۇرغاندىن كېيىن، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: ئەي ئەبا ھۈرەيرە! شۇ ئاپقۇردىكى سۈتنى ئالغىن ئۇلارغا بەرگىن، دىدى. مەن ئاپقۇرنى ئېلىپ نۆۋەت بىلەن ئۇلارغا بەردىم. ھەممىسىلا ئاپقۇرنى ئېلىپ تويغىچە ئىچىۋاتاتتى ۋە ئېشىپ قالغىنىنى ماڭا سۇناتتى. ئۇلار قولۇمغا بەرگەندە ئاپقۇر لىپمۇ-لىق ئىدى. بۇ شەكىلدە كەلگەن پۈتۈن مېھمانغا سۈت بەردىم. ھەممىسى تويغۇدەك ئىچىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاپقۇرنى ئېلىپ، ماڭا قاراپ كۈلۈمسىرىدى ۋە: ئەي ئەبا ھۈرەيرە! سۈت ئىچمىگەن بىر مەن ۋە سەن قالدىڭ، قېنى ئولتۇرغىن! ئىچ، دىدى. ئولتۇرۇپ ئىچتىم، ئۇ يەنە ئىچىشىمنى ئېيتتى. مەنە يەنە ئىچتىم. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز يەنە بىر قانچە قېتىم ئىچىشىمنى ئېيتتى. مەن يەنە ئىچتىم. ئاخىرى چىدىماي ئۇنىڭغا: ئاتا-ئانام پىدا بولسۇن، يا رەسۇلۇللاھ! ئەمدى ئىچەلمەيمەن، سېنى ھەق دىن بىلەن ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلمەنكى، ھەقىقەتەن تويدۇم، دىدىم. ئۇ: ئەمسە ئاپقۇرنى ماڭا بەرگىن، دىدى. ئاپقۇرنى ئۇنىڭغا بەرگەندىن كېيىن، ئۇ ئاللاھ تائالاھقا بىسمىللاھ دەپ سۈتنى ئىچتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

مەسچىتتە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھىچقانداق بىر سۆھبىتىنى قاچۇرماي ئىلىم ئۆگەنگەن بۇ ئالاھىدە ئاسخابى ھەققىدە، مەدىنىلىك ساھابىلەر، ئاجايىپ پاراڭلارنى سېلىشاتتى. بىر كۈنى ئاخشام ئاچلىقتىن ماجالى قالمىغان سۇففەلىك ساھابى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، ھالىنى سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۆيدە بىر نەرسە بار-يوقلىقىنى سورىدى. ئۆيدە

---

[96]مۇھەممەت پەيغەمبەرىمىزنىڭ زامانىدىكى ئۆلچەم بىرلىكى، تۇنجى ۋاقىتلاردا بىر مۇد 4 سايا (بىر سايا 24 كېلوگىرام) غا تەڭ كېلىدۇ. تۆۋەندىكىگە قاراڭ: ۋالتىر خىنز، ئىسلامىيەتتە ئۆلچەم بىرلىكرى، S:56.
[97]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،235؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،255.

سۇدىن باشقا بىر نەرسىنىڭ قالمىغانلىقىنى ئاڭلىدى. ئۇ ئاسخابىغا: كىم شۇ مۇساپىرنى مېھمان قىلىدۇ؟ دىدى. مەدىنىلىك ئاسخابىدىن بىرسى، ئەڭ بۇرۇن ئورنىدىن تۇرۇپ: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن، مەن مېھمان قىلمەن، يا رەسۇلۇللاھ! دىدى.

سۇففەلىك ساھابىنى ئېلىپ ئۆيىگە باردى ۋە ئايالىغا: رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مېھمىنىنى كۈتۈۋالغۇدەك بىر نەرسە تەييارلىغىن! دىدى. ئايالى: باللىرىمىزنىڭ يەيدىغىنىدىن باشقا نەرسە قالمىدى، دىدى. ساھابى: ئەمىسە بالدۇر باللارنى ئۇخلىتىپ قويۇپ ئاندىن تاماقنى ئېلىپ كەلگىن، دىدى. پەقەت بىر كىشى تويغۇدەك تاماقنى مېھاننىڭ ئالدىغا ئېلىپ كەلدى. تاماقنى يېيىشتىن بۇرۇن چىراقنى تۈزىگەن بولۇپ ئۇنى ئۆچۈرۈپ قويدى ۋە قاراڭغۇلۇقتا تاماقنى يېيىشكە باشلىدى. قاراڭغۇلۇقتا مېھماننى تويغۇزۇش ئۆچۈن، ئۆزلىرى خۇددى تاماق يەۋاتقاندەك ھەرىكەت قىلىپ ئولتۇردى. مېھمان تويغاندىن كېيىن دەستىرخاننى يىغدى. ئۇ كېچە باللار ئاچ قۇرساق ئۇخلاپ قالغان ئىدى. ئەتىسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كەلگەندە، پەيغەمبەر: ئاللاھ تائالاھ ئاخشامكى ھەرىكىتىڭىزدىن مەمنۇن بولدى، دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھ: «ئۇلار (ئەنسارلار)، ئۆزلىرى كەمبەغەل ۋە مۇھتاجلىق ئىچىدە قالسمۇ، (مۇھاجىرلارنى) ئۆز جانلىرىدىن ئۈستۈن كۆردى» دىگەن ئايەتنى كەرىمنى نازىل قىلدى. (ھاشىر سۈرىسى، 9-ئايەت، مەنىسى)

## جىبرىل ھەدىسى

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئاسخابىغا، دىنىمىزنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىنى يىپىدىن-يىڭنىسىغىچە ئاڭلىتاتتى. ئىمان ۋە ئىسلامنىڭ شەرتلىرى، ناماز، روزا، ھاج، زەكاتقا ئائىت پۈتۈن ھۆكۈملەر، ئايەتى كەرىم تەپسىرلىرى، ھالال ۋە ھارام يىمەكلىكلەر ۋە كىيىم-كېچەكلەر، قەسەم، نەزىر-چىراق، سودا-سېتىق، يىمەك-ئىچمەك، يۈرۈش-تۇرۇش، گەپ-سۆز، سالاملىشىش ئەخلاقلىرى، تۇققاندارچىلىق ۋە دوستلۇق مۇناسىۋەتلىرى، نىكاھ، نەپىقە، مىراس ۋە ھۆكۈملىرى، ھەق-داۋا، جازا، توختام، شېرىكلىك، ساغلاملىق، ھەقىقەت، جەڭ، ئۇرۇش قانۇنلىرى... دەك، پۈتۈن كىشلەرنىڭ (دىنى ئىسلام) چۈشىنەلەيدىغان شەكلىدە ئۆگىتەتتى. مۇھىم دەپ قارىغانلارنى بولسا، ئۈچ قېتىمدىن تەكىتلەپ تۇراتتى.[98] ئاياللارغا ئائىت قىسمىنى بولسا، مۇبارەك خانىملىرى ئارقىلىق ئۆگىتەتتى.

مۇسۇلمانلارنىڭ قەھرىمان ئىمامى، ئاسخابى كېرەمنىڭ ئۇلگىلىك شەخسلىرىدىن بىرى ۋە توغرا سۆزلىكى بىلەن مەشھۇر بولغان سۆيۈملۈك ئۇلۇغ ئىنسانىمىز ئۆمەر بىن خاتتاپ رادىيانلاھۇ ئەنھ: «شۇنداق بىر كۈن ئىدىكى، ئاسخابى كېرەملەردىن بىر نەچچىمىز، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىدا خىزمەت قىلىۋاتقان ئىدۇق. ئۇ كۈن، ئۇ سائات، شۇنداق قىممەتلىك، شۇنداق شەرەپلىك ۋە قايتىپ كەلمەس بىر كۈنكى، رەسۇلۇللاھ بىلەن سۆھبەتتە بىرلىكتە بولماق، رۇھلارغا دورا، جانلارغا شىپا ۋە خوشاللىق ئاتا قىلغۇچى گۈزەل جامالىنى كۆرۈش نېسىپ بولغان ئىدى. (بۇ كۈننىڭ شەرىپىنى، قىممىتىنى بىلىش ئۈچۈن، ‹شۇنداق بىر كۈن ئىدىكى...› دىگەن ئىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنى ئىنسان شەكلىدە كۆرۈش، ئۇنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاش، قۇللىرى مۇھتاج بولغان بىلىملەرنى تولىمۇ گۈزەل ۋە ئوچۇق ھالدا، رەسۇلۇللاھنىڭ ئاغزىدىن تۆيۈشتىن ئىبارەت، قىممەتلىك ۋە شەرەپلىك بىر ۋاقىت تېپىش مۇمكىنمۇ؟)

ئۇ ۋاقىت، تولۇن ئايدەك بىر كىشى قېشىمىزغا كەلدى. كىيىملىرى ئاپئاق، چاچلىرى قاپقارا بولۇپ، ئۈستى-بېشىدا توپا-چاڭ، تەر دىگەن بىر نەرسە يوق ئىدى. ھىچ سەپەر ئۈستىدىن كەلگەندەك قىلمايتتى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئاسخابىدىن ھىچبىرىمىز ئۇنى تونۇمايتتۇق. بىز كۆرۈپ يۈرگەن ئادەملەردىن ئەمەس ئىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ ھۇزۇرىدا بەدەشقان تۈرۈپ ئولتۇردى. (بۇ كەلگەن جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئىدى. ئىنسان شەكلىدە كەلگەن بولۇپ، ئۇنىڭ بۇنداق ئولتۇرۇشى مۇھىم بىر نەرسىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئىدى. يەنى دىنى بىلىملەرنى ئۆگىنىش ئۈچۈن ئىزا تارتىشنىڭ توغرا ئەمەسلىكىنى، ئۇستاتقا مەغرۇرلۇق ۋە غۇرۇرنىڭ توغرا كەلمەيدىغانلىقىنى كۆرستىپ بەرگەن ئىدى. ھەر كىشىنىڭ دىنىنى ئۆگىنىش ئارزۇسىنىڭ بارلىقىنى، مۇئەللىملەردىن راھەتلىك بىلەن خىجىل بولماستىن سوراش لېكرەكلىكىنى ئاسخابى كېرەمگە كۆرستىپ بەرگەن ئىدى. چۈنكى دىن ئۆگىنىشتە خىجىل بولۇش، ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەققىنى بېرىشتە ئۆگىنىش ۋە ئۆگىنىشتە زېرىكمەك ياكى خىجىل بولماق توغرا بولمايدۇ)

ئۇ زات قوللىرىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تىزلىرى ئۈستىگە قويدى ۋە: يا رەسۇلۇللاھ! ماڭا ئىسلامىيەتنى ۋە مۇسۇلمانلىقنى ئېيتىپ بەرگىن! دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: ئىسلامنىڭ شەرتلىرىدىن بىرى كەلىمە شاھادەت كەلتۈرمەكتۇر، دىدى. (كەلىمە شاھادەت كەلتۈرمەك دىگەنلىك، ‹ئەشھەدۇ ئەنلا ئىلاھە ئىللاللاھ ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئابدۇھۇ ۋە رەسۇلۇھ› دىمەكتۇر.

---

[98]تىرمىزى، شەمائىل شەرىپ، S:240.

يەنى ئەقلى-هوشى جايىدا بولغان بىر ئىنساننىڭ، ‹يەر دە ۋە ئاسماندا، ئۇنىڭدىن باشقا ئىبادەت قىلغۇدەك بىر نەرسە ۋە بىر كىشىنىڭ يوق ئىكەنلىكى، ھەقىقى مابۇد پەقەت ئاللاھتۇر. بول دىگەن نەرسىسى شۇ زامان بولۇر، ھەر قانداق ئۇستۈنلۈك ئۇنىڭغا ئائىتتۇر. ئۇنىڭدا ھىچقانداق بىر قۇسۇر يوقتۇر، ئۇنىڭ ئىسمى ئاللاھتۇر› دىيىشى ۋە قەلبى بىلەن ئىشىنىشىدۇر. ۋە يەنە، ‹ئۇ، گۈل رەڭگىدە ئاق ۋە قىزىل، نۇرلۇق يۈزلۈك، قارا قاشلىق، قارا كۆزلۈك، مۇبارەك پىشانىسى ئوچۇق، خۇش-خۇي، كىچىك پېئىل، تاتلىق سۆزلۈك، ئەرەبىستاندا يەنى مەككىدە توغۇلغانلىقى ئۈچۈن ئەرەپ دەپ ئاتالغان، ھاشىم ئەۋلاتلىرىدىن ئابدۇللاھنىڭ ئوغلى مۇھەممەت ئىسىملىكى بۇ زاتنى ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇلى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى› دەپ بىلىشتۇر)

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: نامازنى ئۆز ۋاقىتلىرىدا قىلماق، مالنىڭ زەكاتىنى بەرمەك، رامىزان ئېيىدا ھەر كۈنى روزا تۇتماق، قۇربى يەتسە، ئۆمرىدە بىر قېتىم ھەج قىلماق، دىدى. ئۇ زات رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ جاۋاپلىرىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، پەيغەمبەرىمىزگە: راست گەپ قىلدىڭ يا رەسۇلۇللاھ! دىدى. ئۇلارنىڭ سوئال-جاۋاپلىرنى ئاڭلاپ تۇرغان ساھابىلەر، ئۇ زاتنىڭ ئۆزى سوراپ ئۆزى تەستىق قىلغانلىقىغا ھەيران قېلىشقان ئىدى. ئۇ زات: يا رەسۇلۇللاھ! ئىماننىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى ماڭا ئېيتىپ بەرگىن؟ دىدى. (بۇ ھەدىسە شەرىپتە، ئىماننىڭ لوغەت مەنىسىگىمۇ سەل قاراشقا بولمايدۇ. چۈنكى، لوغەت مەنىسى تەستىق ۋە ئىشەنمەك بولغىنى ئۈچۈن، ئەرەپلەرنىڭ جاھىللىرىغىچە بۇنى بىلمەيدىغىنى يوقتۇر. ئاسخابى كېرەمنىڭ بۇنى بىلمەسلىكى قانداقمۇ مومكىن بولسۇن، ئەسلىدە جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، ئىماننىڭ مەنىسىنى ئاسخابى كېرەمگە ئۆگىتىشنى مەقسەت قىلغان بولۇپ، ئىسلامىيەتنىڭ قارىشىدىكى ئىماننىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈش ئىدى) رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئىماننىڭ ئالتە شەرتىنى بايان قىلىپ: باشتا، ئاللاھ تائالاھقا، پەرىشتىلىرىگە ۋە كىتاپلىرىغا، پەيغەمبەرىگە، قىيامەت كۈنىگە، تەغدىرگە، ياخشىلىق ۋە يامانلىقلارنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن بولىدىغانلىقىغا ئىشەنمەكتۇر، دىدى. ئۇ زات: راست گەپ قىلدىڭ، دەپ ئۇنى تەستىقلىدى. ئۇ زات: يا رەسۇلۇللاھ! ماڭا ئېھساننىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگىن، دىدى. رەسۇلۇللاھ: ئاللاھ تائالاھقا، خۇددى ئۇنى كۆرۈپ تۇرغاندەك ئىبادەت قىلىشتۇر. چۈنكى سەنى ئۇنى كۆرلەمىگەن بىلەن، ئۇ سېنى ئىنىق كۆرۈپ تۇرىدۇ، دىدى. ئۇ زات: يا رەسۇلۇللاھ! ماڭا قىيامەت ھەققىدە سۆزلەپ بەرگىن! دىدى. رەسۇلۇللاھ: بۇ سورىغان سوئالىڭغا مېنىڭ بىلىمىم ئازلىق قىلىدۇ، دىدى. ئۇ زات: ئەمسە ئۇنىڭ ئالامەتلىرىنى ئېيتقىن، دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: چارىيەلەرنىڭ بىلىملىكلەرنى تۇغۇشى، يالاڭ ئاياغ، يالاڭغاچ، يوقسۇل مالچىلارنىڭ (باي بولۇپ) ئېگىز ئىمارەتلەرنى بىنا قىلىشتا بىر-بىرسى بىلەن مۇسابىقىگە چۈشىشنى كۆرمەك، دىدى. بۇنىڭدىن كېيىن، ئۇ زات پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدىن ئايرىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ماڭا قاراپ تۇرۇپ: ئەي ئۆمەر! سوئال سورىغان كىشىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟ دەپ سورىدى. مەن: ئاللاھ تائالاھ ۋە پەيغەمبەرى بىلىشى كېرەك، دىدىم. رەسۇلۇللاھ: ئۇ جەبرائىل ئەلەيھىسسالام بولۇپ، سىلەرگە دىنىنى ئۆگىتىش ئۈچۈن كەلگەن ئىدى، دىدى»[99] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابىغا، دىنىدىكى دەرىجىلىرى بويىچە، ئۇلارنىڭ ئاڭلاپ چۈشىنەلىگىدەك بىر شەكىلدە چۈشەندۈرەتتى. ئاسخابى كېرەمنىڭ ئەڭ ئۇلۇغلىرىدىن بىرى ھەزرەتى ئۆمەر، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، ھەزرەتى ئابۇبەكرىگە بىر نەرسىلەرنى چۈشەندۈرۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ يېنىغا بىرىپ قۇلاق سالدى. بۇنى باشقا ساھابىلەرمۇ كۆردى ئەمما كېلىپ ئاڭلاشتىن خىجىل بولۇشتى. ئەتىسى ساھابىلار ھەزرەتى ئۆمەرنى كۆرىشى بىلەن، «يا ئۆمەر! رەسۇلۇللاھ تۈنۈگۈن سىلەرگە بىر نەرسىلەرنى چۈشەندۈرگەن ئىدى. قېنى ئېيتىپ بەرگىن بىزمۇ ئۆگىنىۋالايلى» دىيىشتى. چۈنكى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز دائىم دىگۈدەك، «مەندىن ئاڭلىغانلىرىڭلارنى دىن قېرىندىشىڭلارغىمۇ ئاڭلىتىڭلار! بىر-بىرىڭلارغا بىلدۈرۈڭلار!» دىگەن ئىدى. ھەزرەتى ئۆمەر: تۈنۈگۈن ھەزرەتى ئابۇبەكرى، قۇرئان-كەرىمدىن تازا ياخشى چۈشىنەلمىگەن بىر ئايەتنىڭ مەنىسىنى سوراپتۇ، رەسۇلۇللاھ ئۇنى چۈشەندۈرىۋاتقان ئىكەن. بىر سائەت ئاڭلىغان بولساممۇ ھىچنىمە چۈشەنمىدىم، دىدى. چۈنكى ھەزرەتى ئابۇبەكرىنىڭ يۇقىرى سەۋيەسىگە قاراپ چۈشەندۈرىۋاتقان ئىدى. ھەزرەتى ئۆمەر، شۇنداق ئۇلۇغ بىر زات ئىدىكى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: مەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى، مەندىن كېيىن پەيغەمبەر كەلمەيدۇ. ئەگەر پەيغەمبەر كېلىدىغان ئىش بولسا، ئابۇبەكرى پەيغەمبەر بولىدۇ، دىدى. ئۇنىڭ شۇنداق يۇقىرى مەرتىۋىگە ئېگە بولىشى، ئانا تىلى ئەرەپچە بولۇشىغا قارىماي، ھەزرەتى ئابۇبكەرىگە چۈشەندۈرگەن قۇرئان-كەرىم تەپسىرىنى ھەزرەتى ئۆمەر چۈشىنەلمىگەن ئىدى. ئابۇبەكرىنىڭ دەرىجىسى ئۇنىڭدىن بەكىرەك يۇقىرى ئىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى، ھەتتا جەبرائىل ئەلەيھىسسالام چېغىدا، قۇرئان-كەرىمنىڭ مەنىسىنى ۋە سىرىنى رەسۇلۇللاھتىن سوراپتتى. رەسۇلۇللاھ قۇرئان-كەرىمنىڭ پۈتۈن تەپسىرىنى ساھابىلارغا ئۆگەتكەن ئىدى. سۆيۈملۈك

[99] بۇخارى، ئىمام، 32؛ مۇسلىم، ئىمام،1؛ ئەبۇ داۋۇت، سۈننەت، 17؛ نەسائى، ئىمام، 5؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 27،51،III.

پەيغەمبەرىمىز، باشقىلارغا مۇشۇنداق تەربىيە قىلغىنىغا ئوخشاش، ئەرىز-شىكايەتلەرگە قارايتتى، شاھىتلارنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاپ، ئەڭ قىيىن بولغان داۋالارنىمۇ مۇۋاپىق بىر تەرەپ قىلاتتى.

## سەلمانى پارىسنىڭ مۇسۇلمان بولىشى

كۈنلەرنىڭ ئۆتىشىگە ئەگىشىپ ئىسلامنىڭ نۇرى ھەر يەرگە تارقىلىپ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمىنى ئاڭلىغانلا كىشىنىڭ يۈرەكلىرى سۆيۈنۈشكە باشلىدى. ئۇنىڭ كېلىشىنى تەقەززالىق بىلەن كۈتۈپ تۇرغان ئىلم ئەھلى، ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشۈش ئۈچۈن، ھاياجانلىق ئىچىدە مەدىنىگە كېلىپ ئىمان ئېيتىش بىلەن شەرەپلىنەتتى. بۇ كىشىلەردىن بىرى سەلمانى پارىسى ھەزرەتلىرى ئىدى. ئۇ مۇسۇلمان بولىشىنى: «مەن پارىسنىڭ (ئىران) ئىسفاھان شەھرىنىڭ جەي يېزىسىدا ياشايتتىم. دادام يېزىنىڭ ئەڭ چوڭ بايلىرىدىن بىرى بولۇپ، يەر-زىمىنىمىز ۋە مال-مۈلكىمىز بەكمۇ كۆپ ئىدى. ئائىلىمىزنىڭ يالغۇز بالىسى بولۇپ، دادام مېنى بەكمۇ ياخشى كۆرەتتى. شۇڭا مېنى قىز بالىدەك، ئۆيدىن تالاغا چىقارمايتتى. مەجۇسى بولغىنى ئۈچۈن، مەجۇسىلىقنى ماڭا كەم-كۈتىسىز ئۆگەتكەن ئىدى. ئۆيىمىزدە داۋاملىق گۈلخان يېنىپ تۇرىدىغان بولۇپ، بىز ئۇنىڭغا چوقۇنۇپ سەجدە قىلاتتۇق. دادامنىڭ مال-مۈلكى جىق بولغانلىقى ئۈچۈن بولسا كېرەك، بىر كۈنى مېنىڭ تالا-تۈزگە چىقىشىمغا روخسەت بەردى ۋە: ‹بالام! مەن ۋاپات بولسام، سەن مېنىڭ مال-دۇنيارىمنىڭ ۋارىسى بولىسەن، چىقىپ ئايلانغىن! مېنىڭ يەر-زىمىنىم، مال-مۈلكۈمنى كۆرۈپ كەلگىن› دىدى. مەن ماقۇل بولۇپ باغ-ۋارانلىرىمىزنى ئايلاندىم.

بىر كۈنى ئېكىنزارلىقلارنى ئايلىنىپ يۈرگەن ۋاقتىمدا بىر چىركاۋ كۆردۈم. ئۇلارنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاپ ئىچىگە كىردىم ۋە ئۇلارنىڭ ئىبادەت قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈشىم بىلەن، بۇرۇن بۇنداق ئىبادەتنى كۆرۈپ باقمىغانلىقىمدىن ھەيران قالغان ئىدىم. چۈنكى بىزنىڭ ئىبادىتىمىز، گۈلخان يېقىپ ئۇنىڭغا سەجدە قىلىشتىن باشقا ئىش ئەمەس ئىدى. ئۇلار بولسا كۆرەلمەيدىغان بىر ئىلاھقا ئىبادەت قىلىۋاتاتتى. ئۆز-ئۆزەمگە: ‹بۇلارنىڭ دىنى ھەق دىن، بىزنىڭ دىنىمىز خۇراپى ئىكەن› دىدىم. خېلى بىر ۋاقىتقىچە ئۇلارنى كۈزىتىپ تۇردۇم. ئېكىنزارلىققا كەتمەي تۇرۇپلا، قاراڭغۇ چۈشۈشكە باشلىدى. مەن ئۇلاردىن: بۇ دىنىنىڭ كېلىش مەنبەسى قەيەر دەپ سورىدىم. ئۇلار: شامدا، دىدى. مەن: شامغا بارسام مېنىمۇ قوبۇل قىلارمۇ؟ دەپ سورىدىم. ئۇلار: قوبۇل قىلىدۇ، دىدى. مەن: سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردا، بۇ يېقىندا شامغا بارىدىغانلار بارمۇ؟ دەپ سورىدىم. ئۇلار: بىر مەزگىلدىن كېيىن بىر كارۋان ئۇ يەرگە بارىدۇ، دىدى. مەن پاراڭلاشقان كىشلەرنىڭ سانى ئاز بولۇپ، شامدىن ئىسفاھانغا كەلگەن ئىدى.

ئۇلار بىلەنلا بولۇپ كېتىپ، ئۆيگە كەچ قالدىم. مېنىڭ قايتىپ كەلمىگەنلىكىمنى كۆرگەن دادام، ئەنسىزلىك ئىچىدە مېنى ئىزدەپ ھەر يەرگە ئادەم ئەۋەتىپمۇ مېنى تاپالماپتۇ، مەن دەل مۇشۇنداق بىر پەيىتتە ئۆيگە قايتىپ كەلدىم. دادام: مۇشۇ كەمگىچە قەيەرلەردە ئىدىڭ؟ سېنى ئىزدىمىگەن يەرىمىز قالمىدى، دىدى. مەن: قەدىرلىك دادا! بۈگۈن ئېكىنزارلىقلىرىمىزنى كۆرۈش ئۈچۈن چىققان ۋاقتىمدا بىر خىرىستىيان چىركاۋىغا ئۇچراپ قالدىم. ئىچىگە كىرىپ قارىدىمكى، ئۇلار ئۆزلىرى كۆرەلمىگەن، ئەمما ھەر نەرسىگە قادىر ۋە ھاكىم بولغان بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدىكەن. ئۇلارنىڭ ئىبادەتلىرىگە مەپتۇن بولۇپ ئۇ يەردە ئۇزاق تۇرۇپ قالدىم، تاكى قاراڭغۇ چۈشكىچە ئۇلارنى تاماشا قىلدىم ۋە ئۇلارنىڭ دىنىنىڭ ھەق دىن ئىكەنلىكىنى ئويلىدىم، دىدىم. بۇنى ئاڭلىغان دادام: ئەي ئوغلۇم! خاتا چۈشىنىپ قاپسەن، ئاتا-بۇۋىلىرىڭنىڭ دىنى ئۇلارنىڭ دىنىدىن تېخىمۇ ياخشى، ئۇلارنىڭ دىنى بۇزۇلغان بىر دىن، ھەرگىز ئۇلارغا ئالدانما، ئىشەنمە، دىدى. مەن: ياق، ئۇلارنىڭ دىنى بىزنىڭكىدىن خەيرلىك ئىكەن، ئۇلارنىڭ ھەق، بىزنىڭ خۇراپى ئىكەن، دىدىم. بۇ سۆلەرنى ئاڭلىغان دادام، مېنىڭ پۇت-قوللىرىمنى باغلاپ ئۆيگە سولاپ قويدى.

مۇشۇنداق ئەھۋالدىمۇ، ھەر دائىم دىگۈدەك شامغا بارىدىغان كارۋانلارنىڭ خەۋىرىنى ساقلايتتىم. ئاخىرىدا خىرىستىيان راھىپلارنىڭ كارۋىنىنىڭ تەييار بولغانلىقىنى ئاڭلىدىم. قوللىرىمدىكى پىلارنى يېشىپ، چىركاۋدا توپلانغان كارۋاننىڭ قېشىغا يېتىپ كەلدىم. ئۇلارغا بۇ يەرلەردە قالالمايدىغانلىقىمنى ئېيتىپ، ئۇلار بىلەن شام يولىغا سەپەر قىلدىم. شامغا كېلىشىم بىلەن، خىرىستىيانلارنىڭ ئەڭ چوڭ ئالىمىنى باشقىلاردىن ئىزدەپ-سوراپ تاپتىم. ئۇنىڭغا ئەھۋالىمنى سۆزلەپ بېرىپ، يېنىدا قېلىپ ئۇنىڭغا خىزمەت قىلىشنى، ماڭا خىرىستىيانلىقنى ئۆگىتىپ، ئاللاھ تائالاھنى تونۇشۇمغا ياردەم قىلىشىنى تەلەپ قىلدىم. ئۇ مېنى قوبۇل قىلدى ۋە ماڭا خىرىستىيانلىقنى ئۆگەتتى. مەنمۇ ئۇ يەردە چىركاۋنىڭ خىزمەتلىرىنى قىلىشقا باشلىدىم.

ئەمما، ئۇزۇن ئۆتمەي ئۇنىڭ ناچار بىرى ئىكەنلىكىنى بىلدىم. چۈنكى، خىرىستىيانلارنىڭ كەمبەغەللەرگە بىرىش ئۈچۈن چىركاۋغا سەدىقە بەرگەن ئالتۇن-كۆمۈش، پۇل-پىچەكلەرنى مۇھتاج ئىنسانلارغا بەرمەي تىقىۋالاتتى، نەق يەتتە قاچىدا ئالتۇن-كۆمۈش توپلىغان ئىدى. بۇنى مەندىن باشقا ھېچكىم بىلمەيتتى، ئۇزۇن ئۆتمەي ئۇ ۋاپات بولدى. خىرىستىيانلار دەپنە مۇراسىمى ئۈچۈن

يىغىلغاندا: نىمە ئۈچۈن ئۇنىڭغا بۇ قەدەر ھۆرمەت قىلىسلەر! ئۇ بۇنداق ھۆرمەت قىلىشقا لايىق بىرسى ئەمەس، دىدىم. ئۇلار: سەن بۇنى قەيەردىن چىقاردىڭ ئەمدى، دەپ ئىشەنمىدى. مەن ئۇلارغا ئۇنىڭ توپلىغان ئالتۇنلىرىنى كۆرسەتتىم. يەتتە قاچىدىكى ئالتۇن-كۆمۈشلىرىنى كۆرىشى بىلەن، ئۇنى دەپنە مۇراسىمغا لايىق بىرسى ئەمەس دەپ ئويلىشىپ، ئاددى بىر يەرگىلا ئۈستىگە تاش تاشلاپ كۆمۈپ قويىدى ۋە ئورنىغا يېڭى بىرسىنى سايلاپ چىقتى.[100]

يېڭى سايلانغان بۇ زات بولسا، ھەقىقەتەن ئىلىم-ئېرپان ئىگىسى ئىدى. دۇنيا ھاياتىغا بېرىلمەيتتى. ئاخىرەت ھاياتىغا كۆڭۈل بۆلىدىغان، ئۇ دۇنيا ھاياتى ئۈچۈن كېچە-كۈندۈز ئىبادەت قىلىدىغان بىرسى ئىدى. ئۇنى تولىمۇ ياخشى كۆرەتتىم. بىرلىكتە ئىبادەت قىلاتتۇق. ئۇزۇن ۋاقىت ئۇنىڭ يېنىدا قېلىپ خىزمىتىنى قىلدىم.

بىر كۈنى ئۇنىڭغا: ئەي مېنىڭ ئەزىز ئۇستازىم! ئۇزۇن بولدى يېنىڭىزدا قالدىم، سىزنى تولىمۇ ياخشى كۆرىمەن. چۈنكى سىز ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمىرلىرىگە ئىتائەت قىلىسىز، چەكلىگەنگەن ئىشلاردىن ئۇزاق تۇرىسىز. سىز ۋاپات بولغاندا، مەندىن نىمىنى ئارزۇ قىلىسىز؟ دىدىم. ئۇ: ئوغلۇم، شامدا ئىنسانلارنى ئىسلاھ قىلغۇدەك بىر كىشى قالمىدى. ھىچكىم سۆزۈڭگە قۇلاق سالمايدۇ، ئەمما مۇسۇل دىگەن يەردە بىر زات بار، ئۇنى ئىزدەپ تېپىشنى تەۋسىيە قىلىمەن، دىدى.

ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن، مۇسۇلغا كېلىپ ئۇ كىشىنى ئىزدەپ تاپتىم ۋە بېشىمغا كەلگەن ئىشلارنى ئۇنىڭغا سۆزلەپ بەردىم. ئۇ مېنى قوبۇل قىلدى. ئۇمۇ ئۇستازىمدەك دۇنيا ھاياتىغا بېرىلمىگەن، داۋاملىق ئىبادەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغان مۇبارەك بىر كىشى ئىدى. ئۇنىڭغىمۇ ئۇزۇن ۋاقىت خىزمەت قىلدىم. بىر كۈنى ئۇ ئورۇن تۇتۇپ يېتىپ قالدى. ۋاپات بولۇش ئالدىدا، ئۇنىڭدىنمۇ ئوخشاش سوئاللارنى سورىدىم. ماڭا نۇسايبىندىكى بىر زاتنى تەۋسىيە قىلدى. ۋاپاتىدىن كېيىن دىگىنى بويىچە ئۇ كىشىنى ئىزدەپ تاپتىم ۋە ئۇنىڭغىمۇ خىزمەت قىلىشقا باشلىدىم. ئۇمۇ ئورۇن تۇتۇپ يېتىپ قالدى، ئۇنىڭغا باشقا بىر كىشىنى تونۇشتۇرۇشنى ئېيتتىم. بۇ قېتىم ماڭا، ئامۇرىيە ئىسمىدىكى، رۇم شەھرىدىكى بىر زاتنى تەۋسىيە قىلدى. ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن بۇ يەرگە كەلدىم. ئۇنىڭمۇ خىزمىتىنى قىلىپ تۇرۇپ قالدىم. ئۇزۇن ئۆتمەي ئۇنىڭمۇ ۋاپاتى يېقىنلاشتى. مېنى بىرسىگە ھاۋالە قىلىشنى تەۋسىيە قىلىشىم بىلەن: ھەيھاتڭ! ھازىر ئۇنداق بىر كىشى بارلىقىنى بىلمەيمەن. ئەمما ئاخىرقى زامان پەيغەمبىرىنىڭ كېلىدىغان ۋاقتى يېقىنلاشتى. ئۇ ئەرەپلەرنىڭ ئارىسىدىن چىقىدۇ. ۋەتىنىدىن ھىجرەت قىلىپ، تاشلىق ۋە خورمىسى كۆپ بىر يەرگە ئورۇنلىشىدۇ. سەدىقە ئالمايدۇ، سوۋغات قوبۇل قىلىدۇ. ئىككى مۈرىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا پەيغەمبەرلىك تامغىسى بار، دەپ ئالامەتلىرىنى ساناشقا باشلىدى. بۇ زات ۋاپات بولىشى بىلەن، ئۇنىڭ سۆزلىرىگە ئاساسەن ئەرەپ دىيارىغا سەپەر قىلىشنى ئويلاشتىم. ئامۇرىيەدە ئىشلىگەچ بىر قانچە ئۆكۈز ۋە بىر توپ قويغا ئىگە بولدۇم. بەنى كەلىپ قەبىلىسىدىن بىر كارۋان، ئەرەپ تۇپراقلىرىغا بارىدىغان بولۇپ قالدى. مەن ئۇلارغا: بۇ قوي-كالىلار سىلەرنىڭ بولسۇن، مېنى ئەرەپ دىيارىغا ئېلىپ بىرىڭلار! دىيىشىم بىلەن ئۇلار تەكلىپىمنى قوبۇل قىلىپ مېنى كارۋانغا قېتىۋالدى. ۋادىئۇلكۇرا دىگەن يەرگە كەلگەندە، نانكورلۇق قىلىپ، مېنى قۇل ئورنىدا بىر يەھۇدىگە سېتىۋەتتى. يەھۇدىلار ياشىغان بۇ يەردە خورما دەرەخلىرىنى كۆردۈم. ئاخىرقى زامان پەيغەمبىرىنىڭ ھىجرەت قىلىدىغان يېرى مۇشۇ بولسا كېرەك دەپ ئويلىدىم. لېكىن ئۆزەمنى قىلچە راھەتلىك ئىچىدە كۆرمىدىم. بىر مەزگىل ئۇ يەھۇدىغا خىزمەت قىلدىم. كېيىن مېنى تاغىسىنىڭ ئوغلىغا سېتىۋەتتى. ئۇ مېنى ئېلىپ مەدىنىگە كەلدى. بۇ يەرگە كېلىشىم بىلەن ئۆزەمنى بۇرۇن بۇ يەرگە كەلگەندەكلا ھىس قىلىشقا باشلىدىم. مېنى سېتىۋالغان يەھۇدىنىڭ باغچىسىدا ئىشلەيتتىم. نىمىلا دىگەن بىلەن كۈنلىرىم مەدىنىدە ئۆتەتتى، ئەسلى مەقسىتىمگە بالدۇراق يېتىش ئۈچۈن سەۋرى تاقىتىم بىر بولغان ئىدى.

بىر كۈنى بىر خورما دەرىخى ئۈستىدە ئىدىم، مېنىڭ خوجايىنىم دەرەخ ئاستىدا بىرسى بىلەن پاراڭلىشىۋاتاتتى. ئۇلار: ئەۋەس ۋە ھازرەج قەبىلىلىرى ھالاك بولسۇن، مەككىدىن بىرسى كۇباغا كېلىپ ئۆزىنى پەيغەمبەر ئېلان قىپتۇ، بۇ قەبىلىلەر ئۇنى تەستىقلاپ، ئۇنىڭ دىنىغا كىرىۋېتىپتۇ... دەپ پاراڭلاشتى. مەن بۇ سۆزلەرنى ئاڭلاپ ئۆزەمنى يوقۇتۇپ قويىايلا دىدىم. مەن دەرھال دەرەختىن چۈشۈپ، خوجايىنىمغا: ئۇ كىشىگە قانداق قارايسەن؟ دىدىم. خوجايىنىم: ساڭا نىمە لازىم، سوراپ نېمە قىلىسەن؟ ماڭ! بىرىپ ئىشىڭنى قىل! دەپ بىر كاچات سالدى. ئۇ كۈنى قاراڭغۇ بولىشى بىلەنلا، ئازىراق خورما ئېلىپ، دەرھال كۇباغا باردىم. رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كىرىپ: سەن سالىھ بىر ئىنسان ئىكەنسەن، يېنىڭدا كەمبەغەللەر بار ئىكەن. بۇ خورمىلارنى سەدىقە قىلغىنى كەلدىم، دىدىم. رەسۇلۇللاھ يېنىدىكى ئاسخابىلارغا: كېلىڭلار، يەڭلار! دىدى. ئۆزى بىر تالمۇ يىمىدى. ئۆز-ئۆزەمگە: دىمەك ئالامەتلەردىن بىرسى بۇ ئىدى، دىدىم. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، مەدىنىگە قەدەم تەشرىپ قىلغاندىن كېيىن، يەنە ئازىراق خورما ئېلىپ، ئۇنىڭغا: بۇ سىزگە ھەدىيە، دىدىم. بۇ قېتىم يېنىدىكى ئاسخابىلار بىلەن بىرلىكتە يىدى. يەنە ئۆزەمگە:

---

[100] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، V،441.

ئىككىنچى ئالامەت، دىدىم. ئېلىپ كەلگەن خورمام يىگىرمە بەش تال ئەتراپىدا ئىدى، ئامما ئۇلار يىگەندىن كېيىن خورما ئۇرۇقلىرى مىلىڭ تالدىنىمۇ جىقلاپ كەتتى. رەسۇلۇللاھنىڭ مۆجىزىسى بىلەن خورما جىقىيىپ كەتكەن ئىدى. يەنە ئۆزەمگە: يەنە بىر يېڭى ئالامەت كۆردۈم، دىدىم. رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا يەنە بىر قېتىم بارغىنىمدا مېيىت دەپنە قىلىنىۋاتقان ئىكەن. ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىك تامغىسىنى كۆرۈش ئۈچۈن ئۇنىڭغا يېقىن كەلدىم. مېنى مەقسىتىمنى چۈشىنىپ، كۆينىكىنى قايرىدى، مۇبارەك پەيغەمبەرلىك تامغىسىنى كۆرىشىم بىلەن ئۆزەمنى تۇتالماي سۆيۈپ قويدۇم ۋە يىغلاپ تاشلىدىم ۋە شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولدۇم. ئاخىرىدا رەسۇلۇللاھقا بېشىمدىن ئۆتكەن پۈتۈن ئىشلارنى سۆزلەپ بەردىم. بۇ ئەھۋالغا ھەيران قالدى ۋە بۇنى ئاسخابىلارغىمۇ سۆزلەپ بېرىشىمنى ئەمىر قىلدى. شۇنىڭ بىلەن ئاسخابىلار توپلاندى. مەن ئۇلارغا يىپىدىن يىڭنىسىغىچە بېشىمدىن ئۆتكەن ئىشلارنى سۆزلەپ بەردىم...» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[101]

سەلمان فارىسى ئىمان ئېيتقان ۋاقىتتا، ئەرەپچە بىلمىگەنلىكى ئۈچۈن، تەرجىمان ئىشلەتكەن ئىدى. تەرجىمان يەھۇدى، ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى مەدىھىيلىگەن سۆزلىرىنى پەيغەمبەرىمىزگە ئەكسىچە قىلىپ ئۆرۈپ بىرەتتى. دەل شۇ چاغدا، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، ھەزرىتى سەلماننىڭ سۆزلىرىنى توغرا پېتى يەتكۈزۈپ بەردى. تەرجىمان يەھۇدى، بۇنى بىلگەن ھامان شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولدى.

سەلمان فارىسى مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىنمۇ، بىر مەزگىل قۇللۇقنى داۋام قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ: «ئۆزەڭنى قۇللۇقتىن قۇتقاز يا سەلمان!» دېيىشى بىلەن، خوجايىنىنىڭ قېشىغا بىرىپ ئازات بولۇش ئارزۇسىنى ئېيتتى. بۇنىڭغا تەستە رازى بولغان يەھۇدى، ئۈچ يۈز خورما كۆچىتى تىكىپ، ئۇلار مىۋە بەرگىچە ۋە قىرىق رۇكيە (پۇل بىرلىكى، ئۇ ۋاقىتتىكى ئۆلچەم بويىچە مەلۇم مىقداردا ئالتۇن) ئالتۇن بىرىش شەرتى بىلەن قوبۇل قىلىدىغانلىقىنى ئېيتتى.

بۇ ئىشنى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە خەۋەر قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئاسخابىغا: «ئۇنىڭغا ياردەم قىلىڭلار!» دىدى. ئۇنىڭ ئۈچۈن ئۈچ يۈز خورما كۆچىتى يىغدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «كۆچەت تىكىدىغان ئورەكلەرنى كولاپ بولغاندا، ماڭا خەۋەر بىرىڭلار» دىدى. شۇنىڭ بىلەن ھەممە نەرسە تەييار بولغاندا، رەسۇلۇللاھ خورما كۆچەتلىرىنى ئۆز قولى بىلەن تىكتى. بىر تالنى ھەزرىتى ئۆمەر تىككەن ئىدى. بۇ بىر تالدىن باشقا ھەممىسى ئاللاھ تائالاھنىڭ رەھمىتى بىلەن شۇ يىلدىلا مېۋە بەردى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇ بىر تال خورما كۆچىتىنى قايتىدىن ئۆز قولى بىلەن تىكتى ۋە شۇ چاغنىڭ ئۆزىدىلا مىۋە بەردى.

سەلمان فارىسى ھەزرىتلىرى: «بىر كۈنى، بىر زات مېنى ئىزدەپ: سەلمان پارىسى مۆكاتەبى پېقىر (ھۆرلۈككە چىقىش ئۈچۈن خوجايىنى بىلەن سۆزلەشكەن قۇل) قەيەردە؟ دەپ سوراپ يۈرەتتى. ئاخىرىدا مېنى ئىزدەپ تاپتى ۋە قولۇمغا تۇخۇم چوڭلىقىدا ئالتۇن بەردى. بۇنى ئالدىم ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەھۋالنى سۆزلەپ بەردىم.

رەسۇلۇللاھ ئالتۇننى ماڭا قايتۇرۇپ: بۇ ئالتۇننى ئالغىن، قەرزىڭنى تۆلىگىن! دىدى. مەن: يا رەسۇلۇللاھ! بۇ يەھۇدىنىڭ تەلەپ قىلغىنىغا يەتمەيدۇ، دىدىم. رەسۇلۇللاھ ئۇ ئالتۇننى ئېلىپ مۇبارەك تىلى بىلەن سۆيدى ۋە: بۇنى ئالغىن، ئاللاھ تائالاھ بۇ ئالتۇن بىلەن سېنىڭ قەرزىڭنى ھەل قىلسۇن، دىدى. ئاللاھ ھەققى ئۈچۈن ئۇ ئالتۇننى تارازىغا قويدۇم، ئېغىرلىقى يەھۇدىنىڭ دىگىنىدەك ئىدى. ئالتۇننى ئېلىپ باردىم. شۇنداق قىلىپ قۇللۇقتىن قۇرتۇلدۇم»[102] دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى. سەلمان فارىسى شۇ كۈندىن كېيىن، ئاسخابى سۇففە ئارىسىغا قېتىلدى.

## پەرىشتىلەر، ئاڭلاش ئۈچۈن كېلەتتى

پەيغەمبەرىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم قۇرئان-كەرىمنى شۇنداق چىرايلىق ۋە تەسىرلىك ئوقۇيتتىكى، ئۇنى تىڭشاپ تۇرغان غەيرى مۇسۇلمانلارمۇ ھەيران قالاتتى. ئۇنىڭ قۇرئان ئوقۇغىنىنى ئاڭلاپ مۇسۇلمان بولغانلارمۇ كۆپ ئىدى. ھەزرىتى بەرا بىن ئازىپ: «بىر خۇپتەن نامىزىدىن كېيىن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، تىن سۈرىسىنى ئوقۇۋاتاتتى، شۇنداق چىرايلىق ئوقۇدىكى، ئاۋازى ۋە ئوقۇشى ئۇنىڭدىن گۈزەل بولغان بىرسىنى كۆرمىگەن ئىدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ئاسخابى لېكىرەم ئىچىدە، ئاۋازى چىرايلىق، قۇرئان-كەرىم ئوقۇغاندا يىغلايدىغان ۋە باشقىلارنى يىغلىتىدىغان كىشىلەر تۇرغۇن ئىدى. بۇلاردىن بىرسى، ئۈسەيد بىن خۇدايىر ئىدى. بىر كۈنى كەچتە ئېتىنى يېنىغا باغلاپ، باقارا سۈرىسىنى ئوقۇۋاتقاندا، ئات

[101] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۆسنەت، V،441.
[102] بۇخارى، «فەزائىلۇس-ساھابە»، 81.

بىردىنلا ئۆركۆپ كەتتى. ھەزرەتى ئۇسەيد جىم بولۇپ قالدى. ئات جىمىغاندىن كېيىن، ئوقۇشقا باشلىدى. بىر دەمدىن كېيىن ئات يەنە ئۆركۆپ كەتتى. ئۇسەيد بىن خۇدايىرنىڭ ئوغلى يەھيا، ئاتقا يېقىن بىر يەردە ياتقان ئىدى. ئاتنىڭ ئوغلىغا بىر خەتەر ئېلىپ كېلىشىدىن قورقۇپ، ئوقۇشنى توختاتتى. ئاسمانغا قارىشى بىلەن، ئاق بۇلۇتلارنىڭ كۆلەڭگىسىدەك بىر تۇماننىڭ ئىچىدە، شامدەك چاقناپ تۇرغان نەرسىلەرنى كۆردى. ئوقۇشنى توختاتقاندىن كېيىن، ئۇ چاقناپ تۇرغان نەرسىلەرنىڭ ئاسمانغا كۆتۈرۈلگەنلىكىنى كۆردى. تاڭ ئېتىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، ئاخشام بولغان ئىشلارنى سۆزلەپ بەردى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: ئۇلارنىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى بىلەمسەن؟ دەپ سورىدى. ئۇ: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! بىلمەيمەن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئۇلار پەرىشتىلەر ئىدى، سېنىڭ ئاۋازىڭغا يېقىنلاشقان ئىدى، ئەگەر ئوقۇشنى داۋام قىلغان بولساڭ، ئۇلار سېنى تاڭ ئاتقىچە تىڭشاپ تۇراتتى. ئىنسانلارمۇ ئۇلارنى كۆرەتتى. پەرىشتىلەر خەلقنىڭ كۆزىدىن ئۆزلىرىنى قاچۇرمايتتى، دىدى.

قۇرئان-كەرىمنى بەكمۇ تەسىرلىك ئوقۇغانلاردىن بىرى ھەزرەتى ئابۇبەكرى سىددىق ئىدى. نامازدا قۇرئان ئوقۇغان ۋاقىتتا، ئۆزىنى تۇتالماي كۆزلىرىدىن ياشلار ئاقاتتى. ئۇنى بۇ ھالىنى كۆرگەنلەر ھەيران قالاتتى. بىر كۈنى مۇشرىكلەر توپلىنىپ: «بۇ كىشى، پەيغەمبەرنىڭ ئېلىپ كەلگەنلىرىنى يىغلاپ تۇرۇپ، شۇنداق تەسىرلىك ئوقۇيدۇ، باللىرىمىز ۋە ئاياللىرىمىز ئۇنىڭ بۇ ھالىغا مەپتۇن بولۇپ قالدى. ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان بولۇپ كېتىشىدىن قورقىۋاتىمىز» دىگەن ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك جامالىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭغا ئاشىق بولغان، ئۇنىڭ مۇبارەك سۆزلىرىنى ۋە قۇرئان-كەرىم ئوقۇشىنى ئاڭلاپ ھەيرانلىقىدىن مۇسۇلمان بولغانلاردىن بىرى ئابدۇللاھ بىن سەلام ھەزرەتلىرى ئىدى. تەۋرات ۋە ئىنجىلنى ياخشى بىلگەن ئابدۇللاھ بىن سەلام، ئىمان ئېيتىشتىن بۇرۇن بىر يەھۇدى ئالىمى ئىدى. ئۇ ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان بولىشىنى: «مەن تەۋراتنى ۋە تەپسىرلىرىنى دادامدىن ئۆگەنگەن ئىدىم. بىر كۈنى دادام، ئاخىرقى زاماندا كېلىدىغان پەيغەمبەرنىڭ سۈپەتلىرى، ئالامەتلىرى ۋە قىلىدىغان ئىشلىرىنى ماڭا سۆزلەپ بەردى ۋە: ‹ئەگەر ئۇ، ھارۇن ئەۋلادىدىن كەلسە، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلمەن، ئەگەر ئۇنداق بولمىسا، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلمايمەن› دىدى ۋە رەسۇلۇللاھ مەدىنىگە كېلىشتىن بۇرۇن ئۆلدى. رەسۇلۇللاھنىڭ مەككىدە پەيغەمبەرلىكىنى ئېلان قىلىشى بىلەنلا، ئاڭلىغان ئىدىم. ئۇنىڭ سۈپەتلىرىنى، ئىسمىنى ۋە كېلىدىغان ۋاقتىنى بىلەتتىم. بۇ سەۋەپتىن ئۇنى ساقلاپ تۇردۇم. رەسۇلۇللاھنىڭ مەدىنە ئەتراپىدىكى، كۇبا دىگەن يەردە، ئامىر بىن ئاۋف ئوغۇللىرىنىڭ ئۆيىگە مېھمان بولۇپ چۈشكىچە بولغان ئارلىقتا بۇ ئىشنى يەھۇدىلاردىن مەخپى ساقلىدىم.

بىر كۈنى باغچەمدە، ياش خورما دەرەخلىرىنى يىغىۋاتقان ئىدىم. نادىر ئوغۇللىرىدىن بىرسى: بۈگۈن ئەرەپلەرنىڭ ئادىمى كەلدى، دەپ ۋارقىرىدى. بەدىنىم تۇيۇقسىز تىترەپ كەتتى ۋە: ‹ئاللاھۇ ئەكبەر› دەپ تەكبىر قىلدىم. ئۇ ۋاقىتتا خالام (دادىسىنىڭ قىز قېرىنداشلىرى) خالىدە بىنتى خالىس، دەرەخنىڭ ئاستىدا ئولتۇرغان ئىدى. بەكمۇ ياشانغان ئايال ئىدى. تەكبىرنى ئاڭلىغان ھامان: ئاللاھ قولۇڭنى قۇرۇق قىلسۇن، مۇرادىڭغا يەتكۈزمىسۇن، شۇنى كېسىپ ئېيتىمەنكى، مۇسا بىن ئىمراننىڭ كېلىدىغانلىقىنى بىلگەن بولساڭ، بۇنچىلىك خوشال بولمىغان بولاتتىڭ! دەپ كۆڭلۈمگە ئازار بەردى. ئۇنىڭغا: ئەي خالا! ئۇ مۇسا بىن ئىمراننىڭ قېرىندىشى ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش بىر پەيغەمبەردۇر. ئۇنىڭغا ئەۋەتىلگەن بىر ئاللاھ ئېتقادى بىلەن ئەۋەتىلگەن، دېيىشىم بىلەن، ئۇ: ئەي قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! ئۇ بىزگە بىلدۈرۈلگەن قىيامەتكە يېقىن زاماندا كېلىدىغان پەيغەمبەرمۇ؟ دەپ سورىدى. مەن: شۇنداق، دېيىشىم بىلەن، ئۇ: ئەمىسە سېنىڭ ھەقلىق ئىكەن، دىدى.

رەسۇلۇللاھ مەدىنىگە ھىجرەت قىلىشى بىلەن، ئۇنى كۆرۈش ئۈچۈن ئاۋامنىڭ ئىچىگە كىردىم. مۇبارەك جامالىنى، نۇرلۇق يۈزىنى كۆرە-كۆرمەيلا، ئۆزەمگە: ئۇنىڭ يۈزى يالغانچى بىر يۈز بولالمايدۇ، دىدىم. رەسۇلۇللاھ، توپلانغان ئىنسانلارغا ئىسلامىيەتنى چۈشەندۈرۈپ، نەسىھەت قىلىۋاتاتتى. بۇ يەردە رەسۇلۇللاھتىن ئاڭلىغان تۇنجى ھەدىسە شەرىپىم: ‹ئاراڭلاردا ئۆز-ئارا سالام قىلىڭلار، ئاچ بىرسىنى تويغۇزۇڭلار، يېقىن تۇققانلارنى زىيارەت قىلىڭلار، ئىنسانلار ئۇخلاۋاتقان ۋاقىتلاردا ناماز قىلىڭلار، نەتىجىدە جەننەتكە سالامەت ھالدا كىرىڭلار!› ئىدى.

ئالەملەرنىڭ پەخرى سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، مېنى پەيغەمبەرلىك نۇرى بىلەن تونۇۋالدى ۋە: سەن مەدىنە ئالىمى ئىبنى سەلاممۇ؟ دىدى. مەن: شۇنداق، دىدىم. پەيغەمبەر: يېقىنلاشقىن، ئەي ئابدۇللاھ! ئاللاھ تائالاھ ئۈچۈن ئېيتقىن، تەۋراتتا مېنىڭ سۈپىتىمنى ئوقۇپ ئۆگەنمىدىڭمۇ؟ دىدى. مەن: ئاللاھ تائالاھنىڭ سۈپەتلىرى قايسىلار؟ دەپ سورىدىم. بۇ سوئالىمدىن كېيىن ئۇ بىر ئاز تۇرۇپ قالدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئىخلاس سۈرىسىنى چۈشۈردى. مەن پەيغەمبەر ئوقۇغان سۈرىنى ئاڭلىشىم بىلەن، پەيغەمبەرىمىزگە: شۇنداق، يا رەسۇلۇللاھ! سەن راست گەپ قىلدىڭ، شاھادەت ئېيتىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. سەن ئۇنىڭ قۇلى ۋە پەيغەمبىرى، دەپ شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولدۇم.

ئاخىرىدا: يا رەسۇلۇللاھ! يەھۇدىلار، ئادەمنىڭ ئىشەنگۈسى كەلمىگۈدەك دەرىجىدە يالغان سۆزلەيدۇ، تۇخۇمدىن تۈك ئۈندۈرىدىغان زالىم بىر مىللەت. ئەگەر سەن مېنىڭ خۇي-پەيلىمنى ئۇلاردىن سوراشتىن بۇرۇن، مېنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىمنى ئاڭلىسا، سىزنىڭ يېنىڭىزدا مېنىڭ ئارقامدىن گەپ قىلىدۇ. شۇڭا سىز باشتا ئۇلاردىن مېنى سوراڭ! دىدىم. شۇنداق قىلىپ ئۆيىنىڭ ئارقىسىغا مۆكۈنۋالدىم. مېنىڭ ئارقامدىن، يەھۇدىلارنىڭ ئاقسۆڭەكلىرىدىن بىر تۈپ كىشى يېتىپ كىردى. رەسۇلۇللاھ يەھۇدىلارغا: سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ئابدۇللاھ بىن سەلام قانداق بىر كىشى؟ دەپ سورىدى. يەھۇدىلار: ئۇ بىزنىڭ ئەڭ چوڭ ئالىمىمىز ۋە ئەڭ ئۇلۇغ ئالىمىمىزنىڭ ئوغلى! ئىبنى سەلام بىزنىڭ ئەڭ خەيرلىك ئىنسانىمىز ۋە خەيرلىك ئىنسانىمىزنىڭ ئوغلى! دىدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز يەھۇدىلارغا: ئەگەر ئۇ مۇسۇلمان بولسا، سىلەر ماڭا نىمە دەيسىلەر؟ دىدى. يەھۇدىلار: ئاللاھ ئۇنى بۇنداق بىر ئىشتىن ساقلىسۇن، دىدى.

شۇنىڭ بىلەن ئىبنى سەلام مۆكۈنۋالغان يەردىن چىقىپ، ئۇلارغا: ئەي يەھۇدى جامائىتى! ئاللاھ تائالاھتىن قورقۇڭلار، سىلەرگە كەلگەننى قوبۇل قىلىڭلار، ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، سىلەرمۇ بىلىپ تۇرۇپسىلەر، قولۇڭلاردىكى تەۋراتتا ئىسمى ۋە سۈپەتلىرى يېزىلغان مۇبارەك پەيغەمبەر بۇ كىشىدۇر. شاھادەت كەلتۈرەيكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، يەنە شاھادەت كەلتۈرەيكى، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قۇلى ۋە پەيغەمبەرىدۇر دەپ ئۇنى تەستىق قىلدىم، دىدى. شۇنىڭ بىلەن يەھۇدىلار: ئۇ بىزنىڭ ئەڭ ناچىرىمىز ۋە ئەڭ ناچىرىمىزنىڭ ئوغلى! دەپ ھەر تۈرلۈك تۆھمەتلەرنى قىلدى. مەن: مېنىڭ ئەنسىرەيدىغىنىم بۇ ئىدى. يا رەسۇلۇللاھ! مەن ئۇلارنى زالىم، يالغانچى، يامان ئىشلاردىن قورقمايدىغان، تۆھمەتچى بىر مىللەت دىمىگەنمىدىم؟ مانا ھەممىسى ئايان بولدى! دىدىم. رەسۇلۇللاھ يەھۇدىلارغا: بىرىنچى شاھادىتىڭلار بىزگە يېتەرلىك، ئىككىنچىسى بولسا لازىم، دىدى. شۇنىڭ بىلەن دەرھال ئۆيۈمگە قايتىپ ئائىلەمنى ۋە ئۇرۇق تۇغقانلىرىمىزنى ئىسلامىيەتكە دەۋەت قىلدىم. خالامنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھەممىسى مۇسۇلمان بولدى.

مېنىڭ ئىمان ئېيتىشىم يەھۇدىلارنى تولىمۇ خاپا قىلدى. شۇنىڭ بىلەن مېنى قىستاشقا باشلىدى. ھەتتا يەھۇدى ئالىملاردىن بەزىلىرى، ‹ئەرەپلەردىن پەيغەمبەر چىقمايدۇ، سېنىڭ ئادىمىڭ ھۆكۈمدار› دەپ مېنى ئىسلامىيەتتىن ۋاز كېچىشكە قىستىدى. ئەمما مۇراتلىرىغا يېتەلمىدى» دەپ سۆزلەپ بەرگەن ئىدى.

ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە: سالەبە بىن سايە، ئۇسەيد بىن سايە، ئەسەد بىن ئۇبەيد ۋە بەزى يەھۇدىلار سەمىمى ھالدا مۇسۇلمان بولدى. ئەمما بەزى يەھۇدى ئالىملىرى: «مۇھەممەتكە، پەقەت بىزنىڭ ئىچىمىزدىن چىققان ناچارلىرىمىز ئىشەندى. ئەگەر ئۇلار ياخشىلاردىن بولغان بولسا، ئاتا-بۇۋىلىرىمىزنىڭ دىنىنى تاشلىمايتتى» دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھ ئۇلارنىڭ بۇ سۆزلىرىگە جاۋابەن: «ئۇلارنىڭ (ئەھلى كىتاپ) ھەممىسى بىر ئەمەستۇر، ئەھلى كىتاپ ئىچىدىمۇ، ئىبادەت ۋە ئىتائەتتە بولۇنغان بىر جامائەت باردۇركى، ئۇلار كېچىلەردە سەجدىگە باش قويۇپ، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئايەتلىرىنى ئوقۇيدۇ» دىگەن ئايەتنى چۈشۈردى. (ئالى ئىمران سۈرىسى، 113-ئايەت، مەنىسى)

## ھىجرەتنىڭ بىرىنچى يىلىدا يۈز بەرگەن بەزى ۋەقەلەر

ھىجرەتنىڭ بىرىنچى يىلىدا، ئەنسارلاردىن ئەساد بىن زۈرارە، بەرا بىن مارۇر، كۈلسۈم بىن خىدىم، مۇھاجىرلاردىن ئوسمان بىن مازۇن ۋاپات بولدى. كاپىرلارغا قارشى ئۇرۇشقا روخسەت بېرىلدى. بۇنىڭ بىلەن بىرگەن مەدىنىنىڭ ھاۋاسى ۋە سۈيىگە ماسلىشالمىغان ھەزرەتى ئابۇبەكرى بىلەن بىلال خەبەشى رادىياللاھۇ ئەنھۇ بەزگەك كېسىلىگە گىرىپتار بولۇپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، «يا رەببى! مەككىنى سۆيىدۈرگەندەك، مەدىنىنىمۇ بىزگە سۆيدۈرگىن ۋە بۇ يەردە بىزگە بەرىكەت، رىزىق بەرگىن!» دەپ دۇئا قىلدى. جانابى ئاللاھ دۇئاسىنى قوبۇل قىلىپ، مۇھاجىرلارنى مەدىنىنى ياخشى كۆرىدىغان قىلدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز شەخسەن ئۆزى قاتناشقان، ئەبۋا، ۋەددان ئۇرۇشلىرى بۇ يىل يۈز بەرگەن ئىدى. ئىككىنچى يىلنىڭ باشلىرىدا، بۇۋات، سافەۋان، زۇلۇشەيرە ئۇرۇشلىرى ئۇلاردىن ئۆزاق بولمىسىمۇ، بۇ ئۇرۇشلار ئۇلارنىڭ ئارىسىدا مەيدانغا كەلمىگەن ئىدى.

# تۇنجى سۈلھى

مەككىلىك مۇشرىكلەر ھىچ توختاپ قالمىغان بولۇپ، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە، مەككىدە قىلالمىغانلىرىنى مەدىنىدە قىلىشقا تىرىشاتتى. مەدىنىلىك مۇشرىكلارغا تەھتىت مەكتۇپلىرىنى يازغاندەك، مەدىنىلىك يەھۇدى قەبىلىلىرىگىمۇ تەھتىتلەر بىلەن تولغان مەكتۇپلارنى ۋە خەۋەرلەرنى ئەۋەتىپ تۇراتتى. ئۇلارنىڭ بۇ تەھتىتلىرى، يەھۇدىلارنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يېقىنلىشىشىغا سەۋەپ بولدى. بۇ چاغدا يەھۇدىلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كېلىپ، «سىز بىلەن سۈلھى قىلىشقا كەلدۇق، ئارىمىزدا بىر توختام تۈزەيلى، بىر-بىرىمىزگە زىيىنىمىز تەگمىسۇن» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلار بىلەن ئەللىك بەش ماددىلىق بىر سۈلھى تۈزدى. بۇ سۈلھىدە:

1. رەسۇلۇللاھ مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن مەككە بىلەن مەدىنىلىك مۇسۇلمانلارغا، ئۇلارغا بەيئەت قىلغان ۋە كېيىن قېتىلغانلار ۋە ئۇلار بىلەن بىرلىكتە ئۇرۇشقانلار ئارىسىدا يېزىلغان توختامدۇر.

2. شۈبھىسىزكى، بۇلار ئۇ (مەككىلىك) ئىنسانلاردىن ئايرىم بىر جامائەتتۇر.

3. ھەر قەبىلە، ئەسىرلەرنى قۇتقۇلدۇرۇش پۇلىنى (مۇسۇلمانلارنىڭ ئادىتى بويىچە) بىرلىكتە تۆلەيدۇ.

4. مۇسۇلمانلار، ئۆز ئىچىدە قالايمىقانچىلىق چىقارغان كىشلەرنى، ھەتتا ئۆز بالىسى بولغان تەغدىردىمۇ دۈشمەن ئورنىغا قويىدۇ.

5. يەھۇدىلاردىن مۇسۇلمانلارغا بەيئەت قىلغانلار، ھەر قانداق بىر زۇلۇمغا ئۇچۇرمىغانغا ئوخشاش، ئۇلارغا ياردەم قىلىنىدۇ.

6. يەھۇدىلار، مۇسۇلمانلار بىلەن باراۋەر بىر ئەسكىرى ئىتتىپاق تەشكىللەيدۇ. ھەر كىشى ئۆز دىنى بويىچە پائالىيەت قىلىدۇ.

7. يەھۇدىلارنىڭ ھىچبىرسى، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ روخسىتىنى ئالماي تۇرۇپ ئەسكىرى يۈرۈش قىلالمايدۇ.

8. ھىچكىم، سۈلھى تۈزگەن كىشىگە يامانلىق قىلالمايدۇ. زۇلۇمغا ئۇچۇرغانلارغا مۇتلەق ياردەم قىلىنىدۇ.

9. مەدىنە ۋادىسى، بۇ سۈلھىنى تۈزگەنلەر ئۈچۈن، چېقىلغىلى بولمايدىغان، چەكلەنگەن  رايوندۇر.

10. مەككىلىك مۇشرىكلەر ۋە ئۇلارغا ياردەم ئەتكەنلەرگە ھىچقانداق ھىمايىگە ئېرىشەلمەيدۇ.

11. مەدىنىگە ھۇجۇم قىلغان دۈشمەنگە، يەھۇدى ۋە مۇسۇلمانلار ئىتتىپاقلىشىپ قارشى تۇرىدۇ.

يەھۇدىلار، بۇ سۈلھى بىلەن مۇسۇلمانلار بىلەن دوستلۇق ئورنىتىدىغان، ئۇلارغا ئۆچمەنلىك ۋە دۈشمەنلىك قىلمايدىغان ۋەزىيەت ئىچىدە قالغان ئىدى.[103]

# ئەي ھەبىبىم! كۆڭلۈڭنى يېرىم قىلما!

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ھىجرەت قىلىشتىن بۇرۇن، مەدىنىدىكى ھازرەج قەبىلىسى رەئىسى ئابدۇللاھ بىن ئۇبەي، مەدىنىگە ھۆكۈمدار قىلىنىپ سايلىناتتى. ئاكابەدىكى قەسەم ۋە ھىجرەت ۋەقەسى بىلەن ئەۋس ۋە ھازرەج قەبىلىلىرىنىڭ نۇرغۇنى مۇسۇلمان بولىشى بىلەن، ئابدۇللاھ بىن ئۇبەينىڭ ھۆكۈمدار بولۇش ئارزۇسى يوققا چىقتى. بۇ سەۋەپتىن ئابدۇللاھ بىن ئۇبەي، باشتا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە مۇھاجىر ئاسخابىلار بىلەن مەدىنىلىك مۇسۇلمانلارغا چىش بىلىگەن بولۇپ، دۈشمەنلىكىنى ئوچۇق-ئاشكارە كۆرسەتمىگەن ئىدى. ئۆزىگە ئوخشاش بىر قانچە كىشى بىلەن مۇناپىقلار قوشۇنى تەشكىل قىلغان ئىدى. ئۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ يېنىدا ئىسلام دىنىغا كىرگەنلىكىنى سۆزلەپ، يالغۇز قالغاندا ئۇلارنىڭ يامان گېپىنى قىلىشاتتى. يوشۇرۇن پىتنە-پاسات تارقىتىپ كۆڭۈلسىزلىك چىقىرىشقا باشلىدى. ئۇلار بۇ ئىشتا شۇنداق ئۇچىغا چىقتىكى، ئالەملەرنىڭ پەخرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆزلىرىنى ئۆزگەرتىپ، بۇراشقا چۈشتى.

دۈشمەنلىكلىرىنى ئىچىدە ساقلاپ يۈرگەن يەھۇدىلار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن  بىر توختام تۈزۈشتى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا گۇرۇپپىلارغا بۆلۈنۈپ كەلدى. ئۆزلىرىچە ئەڭ تەس سوئاللارنى سوراشتى. بەرگەن جاۋاپلاردىن ئۇنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىلىشتى. ئەمما كۆرەڭلىك ۋە قىزغانچۇقلۇقتىن، ھەسەت قىلىشىپ ئىمان ئېيتىشمىدى. شۇنىڭ بىلەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، «ماڭا يەھۇدى ئالىملىرىدىن ئون كىشى ئىمان ئېيتقان بولسا، يەھۇدىلارنىڭ ھەممىسى ئىمان ئېيتقان بولاتتى» دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ بۇ كۆڭۈل ئازابىنى بىلگەن ئاللاھ: «ئەي شان-شەرەپلىك رەسۇلۇم! قەلبلىرى بىلەن ئىشەنمىگەن  ھالدا، ئاغىزلىرى بىلەن ئىشەندۇق دىگەنلەرگە (مۇناپىقلار) يەھۇدىلاردىن كۇپۇرلۇق ئىچىدە يۈگۈرگەنلەر، سېنى ئازاپلىمىسۇن. ئۇلار،

---

[103] سۈھەيلى، ئەرراۋزۈل-ئۈنۈف، 289، S:IV.

توختىماي يالغان سۆزلەيدىغانلار ۋە سېنىڭ ھۇزۇرۇڭغا كەلمىگەن باشقا بىر قەۋم (ھايبەر يەھۇدىلىرى) ئۈچۈن، كۆزەيزاۋ ئوغۇللىرىدىن جاسۇسلۇق قىلغانلار، سۆزلەرنى (ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشكەن قۇرئاندىكى) ئورۇنلىرىدىن يۆتكەيدۇ. ‹ئەگەر شۇ پەتىۋا بېرىلسە قوبۇل قىلىڭ، بېرىلمىسە قوبۇل قىلماڭ› دەيدۇ. ئاللاھ تائالا كىمنىڭ پىتنە-پاساتقا چۈشۈشىنى تىلىسە، سەن ھەرگىزمۇ ئاللاھ تائالانىڭ ئىرادىسىنى توساشقا كۈچۈڭ يەتمەيدۇ. ئۇلار شۇنداق بىر ئىنسانلاركى، ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرىنى پاكلاشنى خالىمىغان بولۇپ، ئۇلار دۇنيادا پەسكەش ۋە پەرىشانلىق؛ ئاخىرەتتە چوڭ بىر ئازابقا مۇپتىلا بولىدۇ» دىگەن ئايەتنى چۈشۈرۈپ ئۇنىڭغا تەسەللى بەردى. (مائىدە سۈرىسى، 41-ئايەت، مەنىسى)

تۈزۈلگەن سۈلھى سەۋەبىدىن، ساھابىلەردىن بەزىلىرى يەھۇدى خوشنىسى بىلەن دوستلۇق ئورناتقان ئىدى. ئاللاھ تائالا ئۇلارنىمۇ بۇ ئىشتىن چەكلەپ: «ئەي ئىمان ئېيتقانلار! دىن قېرىنداشلاردىن باشقىلارنى (كاپىر ۋە مۇناپىقلارنى) دوست تۇتماڭلار. ئۇلار سىلەرگە يامانلىق قىلىشتا ۋە پىتنە-پاسات چىقىرىشتىن ھېچ خىجىل بولمايدۇ. سىلەرنىڭ يامان كۈنلەرگە قېلىشىڭلارنى تىلەيدۇ. ئۇلارنىڭ سىلەرگە قارشى ئۆچمەنلىك ۋە دۈشمەنلىكى، ئاغزىدىن تېشىغا چىقتى. يۈرىكىدە ساقلىغان دۈشمەنلىكى بولسا، تېخىمۇ كۈچلۈكتۇر. ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىكلىرىگە ئائىت ئايەتلەرنى بايان قىلدۇق. ئەگەر بۇنى چۈشىنەلىسەڭلار!...» ئايەت نازىل قىلدى. (ئالى ئىمران سۈرىسى، 118-ئايەت، مەنىسى)

مەككىلىك مۇشرىكلەر، مەدىنىلىك مۇشرىكلەر، مۇناپىقلار، يەھۇدىلار ۋە مەدىنە ئەتراپىدىكى قەبىلىلەر دۈشمەنلىك ۋە تەھدىتلىرىنى داۋام قىلىۋاتقان ئىدى. بالدۇراق ئىسلامنىڭ نۇرىنى ئۆچۈرۈشكە تىرىشاتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك جېنىنى يوق قىلىشنىڭ يوللىرىنى ئىزدەيتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، مۇناپىقلار ۋە مۇشرىكلەرنىڭ بۇ شەكىلدىكى ھەرىكەتلىرىگە قارشى ھەر دائىم سۈلھى يولىنى ئىزدەيتتى. ئاسخابى كېرەملەردىن بەزىلىرى، دۈشمەنگە قارشى ئۇرۇش قىلىشنىڭ يېتىپ كەلگەنلىكىگە ئىشىنەتتى ۋە: «يا رەببى! بىز ئۈچۈن، سېنىڭ يولۇڭدا، شۇ مۇشرىكلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىشتىن قىممەتلىك بىر نەرسە يوقتۇر. بۇ قۇرەيش مۇشرىكلىرى، ھەبىبىڭنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى يالغانغا چىقاردى ۋە مەككىدىن ئايرىلىشقا مەجبۇر قىلدى. ئاللاھىم! ھەر ھالدا بىزگە ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىشقا روخسەت قىلغايسەن!...» دەپ دۇئا قىلىشاتتى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بولسا، بۇ يولدا ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىنى ساقلاۋاتاتتى. نىمە بۇيرىسا ئۇنىڭغا قاراپ ھەرىكەت قىلاتتى. ئەمدى ۋاقتى سائىتىمۇ كەلگەن ئىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: «سىزگە قارشى ئۇرۇش قىلغانلارغا، ئاللاھ تائالا يولىدۇ ئۇرۇش قىلىڭلار، ئەمما ھەددىڭلاردىن ئاشماڭلار. (سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغانلارغا چېقىلماڭلار. ئۇرۇش جەريانىدا ئاياللار، باللار ۋە ئاجىزلارنى ئۆلتۈرمەڭلار. قىيىن-قىستاققا ئالماڭلار) شۈبھىسىزكى، ئاللاھ تائالا، ھەددىدىن ئاشقانلارنى ياخشى كۆرمەيدۇ. ئۇلارنى (كاپىرلارنى) قەيەردە كۆرسەڭلار ئۆلتۈرۈڭلار. ئۇلارنى، خۇددى سىلەرنى (مەككىدىن) چىقارغاندەك، سىلەرمۇ ئۇلارنى چىقىرىڭلار. ئۇلارنىڭ شېرىك ۋە پىتنە-پاساتلىرى ئادەم ئۆلتۈرۈشتىنمۇ ياماندۇر. ئۇلار مەسچىت ھەرەمدە سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغۇچە سىلەر ئۇلار بىلەن ئۇرۇشماڭلار. ئۇلار سىلەرنى ئۇ يەردە ئۆلتۈرسە، سىلەرمۇ ئۇلارنى ئۆلتۈرۈڭلار. كاپىرلارنىڭ جازاسى مۇشۇنداق بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار، ئاللاھ تائالاھنى ئىنكار قىلىشتىن ۋە ئۇرۇش قىلىشتىن ۋاز كەچسە، سىلەرمۇ ۋاز كېچىڭلار. شۈبھىسىزكى، ئاللاھ تائالا تولىمۇ مەرھەمەتلىك ۋە رەھىمدىلدۇر. (باقارا سۈرىسى، 192~190-ئايەت، مەنىسى)

ئۇنىڭدىن كېيىن نازىل بولغان بىر ئايەتتە: «شېرىك ۋە پىتنە-پاساتتىن ئەسەر قالمىغان ۋە دىن پەقەت ئاللاھنىڭ دىنى بولغان ۋاقىتقىچە (پەقەت ئاللاھقا ئىبادەت ئېيتقان ۋاقىتقىچە)، ئۇ مۇشرىكلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىڭلار. شېرىكتىن ۋاز كەچسە، ئۇلارغا زۇلۇم يوقتۇر. دۈشمەنلىك ۋە جازالار پەقەت زالىملارنىڭ ئىشىدۇر. (باقارا سۈرىسى، 193-ئايەت، مەنىسى)

## تۇنجى ئەسكەرلەر

كائىناتنىڭ پەخرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، مەدىنىنىڭ خاتىرجەملىكى قوغداش ۋە دۈشمەنلەرنى كونتۇرۇل قىلىش ئۈچۈن تار دائىرىلىك ئەسكىرى بىرلىكلەرنى تەرتىپلىدى. بۇ ئەسكەرلەرنىڭ سانى تۆت يۈزگە يەتكەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېتىلغىنى ۋە ئۆزى شەخسەن قوماندانلىق قىلغان ئۇرۇشلار گازا دەپ ئاتىلاتتى. دۈشمەننىڭ تۇيۇقسىز ھۇجۇملىرىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن، مەدىنىدە قاراۋۇل قويۇشتىن ئىبارەت بىر تەدبىرنى يولغا قويدى. مۇشرىكلەرنىڭ تىجارەت يوللىرىنى توسۇپ ئىقتىسادى جەھەتتىن ئاجىزلاشتۇرۇش تەدبىرلىرىنى ئىزدەۋاتقان بىر پەيتتە، مۇشرىك كارۋاننىڭ مەدىنە ئەتراپىدىكى بىر يەردىن ئۆتىدىغانلىق خەۋىرىنى ئالدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز دەرھال سەپەرگە تەييارلىق قىلىش بۇيرۇقى بەردى. ئوتتۇز ئاتلىق

ئەسكەرگە ھەزرىتى ھامزانى قوماندان قىلىپ بېكىتتى. ئۇنىڭغا ئاللاھ تائالاھتىن قورقۇشنى، قول ئاستىدىكىلەرگە ياخشى مۇئامىلە قىلىشنى تەۋسىيە قىلغاندىن كېيىن، «ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىدا، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمىنى ئاتىغان ھالدا گازاغا چىقىڭلار! ئاللاھ تائالاھنى ئىنكار قىلغانلار بىلەن ئۇرۇشۇڭلار...» دىدى. ھەزرىتى ھامزاغا بىر ئاق بايراق بىرىپ يولغا سالدى.

ھەزرىتى ھامزا قول ئاستىدىكى ئاتلىق ئەسكەرلەر بىلەن، ئۈچ يۈز ئاتلىق ئەسكەر قوغداپ ماڭغان مۇشرىك كارۋانغا قاراپ يولغا چىققان ئىدى. كارۋان شامدىن مەككىگە كېتىش ئۈچۈن، سىفرئۇل باھىر دىگەن يەرگە كېلىشى بىلەن، مۇسۇلمان ئەسكەرلەرگە دۇچ كەلدى. شەرەپلىك ساھابىلەر، دەرھال ئۇرۇش ھالىتىگە ئۆتتى. بۇ چاغدا، ئۇ يەردىكى مەجدى بىن ئامىر ئەلجۇھەنى ئوتتۇرغا چۈشتى. ئۇ ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ياراشتۇرغۇچىسى ئىدى. مۇسۇلمانلارنىڭ سانىنىڭ بەك ئاز، مۇشرىكلەرنىڭ كۆپ ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ، مۇسۇلمانلارنىڭ يېڭىلىپ قالىدىغانلىقىنى پەرەز قىلدى. مۇسۇلمان دۆلىتىنىڭ داۋام قىلىشىنى ئارزۇ قىلىپ، ئىككى تەرەپنى ئۇرۇش قىلىشتىن توسۇپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى ھامزا ۋە سەپداشلىرى مەدىنىگە قايتىپ كېلىشتى. مەجدىنىڭ قىلغانلىرىدىن خەۋەر تاپقان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەمنۇن بولغان ھالدا: «مۇبارەك بولسۇن! ياخشى ھەم توغرا بىر ئىش قىلىپتۇ» دىدى.[104]

بۇنىڭدىن كېيىن، ئەسكەرلەرنىڭ ئارقىسى ئۈزۈلمىدى. ئۇبەيدە بىن خارىس ھەزرەتلىرىگە ئاتمىش ياكى سەكسەن ئەترابىدا مۇسۇلمان ئەسكىرى بېرىلىپ، رابىگ دىگەن يەرگە ئەۋەتىلدى. مۇشرىكلەر مۇسۇلمانلاردىن قورقۇپ، قېچىپ كېتىپ قۇرتۇلدى.[105]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىر كۈنى، قۇرەيش مۇشرىكلىرىنى كۆزىتىش ئۈچۈن، ناھلە دىگەن يەرگە ئەسكەر ئەۋەتىشنى قارار قىلدى. ئەۋەتىلىدىغان ئەسكەرلەر، ئەبۇ ئۇبەيدە بىن جەرراھ ھەزرەتلىرىنى قوماندان قىلىشنى تەلەپ قىلدى. ئەبۇ ئۇبەيدە بىن جەرراھ بۇ ئەمرنى ئېلىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن ئۇزاق قالىدىغانلىقىنى ئويلاپ يىغلاشقا باشلىدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭ ئورنىغا ئابدۇللاھ بىن جاھىش ھەزرەتلىرىنى تەيىنلىدى.[106]

ئابدۇللاھ بىن جاھىش، ئىسلامىيەتنى جان-دىلى بىلەن ياشىغان زاتلاردىن ئىدى. مۇسۇلمان بولىشى ھامان، كاپىرلار ئۇنىڭ ئەقىلگە كىرىپ باقمىغان دەرىجىدە قىيىن-قىستاقلارنى قوللانغان بولسىمۇ، ئۇنىڭ ئىمانى، بۇ زۇلۇم ۋە ئىشكەنجىلەر بىلەن تېخىمۇ كۈچەيگەن ئىدى. بۇ سەۋەپتىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاسخابىغا: «ئاچلىق ۋە ئۇسسۇزلۇققا ئەڭ چوڭ بەرداشلىق بەرگەن» دىگەن ئىدى. ئابدۇللاھ بىن جاھىش، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ شېھىتلەر ئۈچۈن بەرگەن كۈرەشلەرنى ئاڭلاپ، ھەر دائىم شاھادەت ئۈچۈن جان تىكەتتى. جەڭلەردە ئالدىنقى سەپتە قەھرىمانلارچە ئۇرۇش قىلاتتى.

ھەزرىتى ئابدۇللاھ بىن جاھىش، «ئۇ كۈنى، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام، خۇپتەن نامىزىنى قىلغاندا مېنى يېنىغا چاقىرىپ: تاڭ سەھەر بىلەنلا قېشىمغا كەلگىن، قورالىڭنىمۇ ئېلىپ كەلگىن. سېنى بىر يەرگە ئەۋەتىمەن، دىدى. تاڭ ئېتىشى بىلەنلا مەسچىتكە كەلدىم. قىلىچىم، ئوقيارىم، ئوق خالتىلىرىم ۋە قالقىنىم يېنىمدا ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، بامدات نامىزى قىلغاندىن كېيىن، ئۆيىگە قايىتتى. مەن بالدۇر كەلگەنلىكىم ئۈچۈن ئىشىك ئالدىدا ساقلاپ تۇراتتىم. مۇھاجىرلاردىن مەن بىلەن بارىدىغان بىر قانچە كىشىنى تاپتى. پەيغەمبەر: سېنى بۇ كىشىلەرگە قۇماندان قىلىپ بېكىتتىم، دىدى ۋە بىر مەكتۇپ بەردى ۋە: بارغىن! ئىككى كېچە يول ماڭغاندىن كېيىن مەكتۇپنى ئاچ، ئۇنىڭدا نىمە بۇيرۇلغان بولسا، شۇ بويىچە ھەرىكەت قىلغىن، دەپ ئەمىر بەردى. مەن: يا رەسۇلۇللاھ! قايسى تەرەپكە ماڭىمەن؟! دىدىم. پەيغەمبەر: نەجدىيە يولىنى تۇتقىن، رەكىيەگە، قۇدۇق تەرەپكە توغۇرلان! دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئابدۇللاھ بىن جاھىش، ناھلە سەپىرىگە تەيىنلەنگەندىن كېيىن، ئۇنىڭغا تۇنجى قېتىم ئەمىرۇل مۆمىنىن سۈپىتى بىرىلدى. ئىسلامدا تۇنجى قېتىم بۇ ئىسىم بىلەن ئاتالغان كىشى ئىدى. سەككىز ياكى ئون ئىككى كىشىلىك گۇرۇپ تەشكىللەپ، ئىككى كۈندىن كېيىن، مەلەل مەھەللىسىگە يېتىپ كېلىپ مەكتۇپنى ئاچتى.

مەكتۇپتا: «ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن، بۇ مەكتۇپنى كۆزدىن كەچۈرگەن ۋاقىت، مەككە بىلەن تائىپە ئارىسىدىكى ناھلە ۋادىسىغا يېتىپ كەلگۈچە، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمى ۋە بەرىكەتى سايىسىدە بولىسەن. سەپداشلىرىڭدىن ھېچبىرسىنى ئۆزەڭ بىلەن بىللە

---

[104] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،9،I؛ ئەل-كىلائى، ئەل-ئىكتىفا،6،II.
[105] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،10،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 7،II؛ ئەل-كىلائى، ئەل-ئىكتىفا،4~3،II.
[106] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 601،I؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،2،I؛ ئەل-كىلائى، ئەل-ئىكتىفا،10~9،II.

كېلىشكە زورلىمايسەن! نـاھلە ۋادىـسىدىكى قۇرەيـشلەرنى، قۇرەيـشلەرنىڭ كـارۋانلىرىنى كۆزىتىـپ ئۇلارنـىڭ خەۋىرىنـى بىـزگە يەتكۈزسەن» دەپ يېزىلغان ئىدى.

ئەمىرۇل مۆمىنىن ھەزرىتىلىرى ئابدۇللاھ بىن جاھش، مەكتۇپنى ئوقۇغاندىن كېيىن، «بىز ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇلى، ئاخىرى ئۇنىڭغا يول تۇتىمىز. ئاڭلىدىم ۋە ئىتائەت قىلدىم. ئاللاھ تائالاھنىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىنى ئورۇندايمەن» دەپ مەكتۇپنى سۆيۈپ، بېشىغا قويدى. ئۇنىڭدىن كېيىن سەبداشلىرىغا قاراپ: كىم شېھىت بولۇشنى شەرەپ دەپ بىلسە مەن بىلەن كەلسۇن، كېلىشنى خالىمىغانلار قايتسا بولىدۇ. ھېچكىمنى زورلىمايمەن. كېلەلمىسەڭلار مەن ئۆزەم يالغۇز بىرىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرىنى ئورۇندايمەن، دىدى. سەبداشلىرى ھەممىسى تەڭلا: بىز پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرىنى ئاڭلىدۇق، بىز ئاللاھ تائالاھقا، پەيغەمبىرىگە ۋە ساڭا ئىتائەت قىلىمىز. قەيەرگە دىسەڭ، شۇ يەرگە ئاللاھ تائالاھنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئاتلىنىمىز، دىدى.

ساد بىن ئەبى ۋاككاس ھەزرىتىلىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇ قوشۇن، ھىجازغا قاراپ يول ئالدى ۋە ناھلەگە يېتىپ كەلدى. خالى بىر يەرگە مۆكۈنۈپ، ئۇ يەردىن ئۆتكەن قۇرەيش مۇشرىكلىرىنى كۆزىتىشكە باشلىدى. بۇ چاغدا قۇرەيش مۇشرىكلىرى بۇ يەردىن ئۆتتى. تۆگىلىرىگە يۈكلەر بېسىلغان بولۇپ، مۇسۇلمان ئەسكەرلەر ئۇلارغا يېقىنلىشىپ ئىسلامغا دەۋەت قىلدى. قوبۇل قىلمىغاندىن كېيىن ئۇلار بىلەن جەڭ قىلدى. بىرسىنى ئۆلتۈرۈپ ئىككىسىنى ئەسىرگە ئالدى. بىرسى ئاتلىق بولغانلىقى ئۈچۈن يېتىشەلمىدى. كارۋاننىڭ پۈتۈن مال-مۈلكى مۇسۇلمانلارنىڭ قولىغا ئۆتتى. ئابدۇللاھ بىن جاھش، بۇ ماللارنىڭ بەشتە بىرىنى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ئايرىدى. بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ تۇنجى غەنىمىتى ئىدى.[107]

## ئىككى قىبلىلىك مەسچىد

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، مەدىنىگە ھىجرەت قىلغىنى ئون يەتتە ئايدىن ئاشقان ئىدى. ھېلىھەم قۇددۇس شەرىپتىكى بەيتى ماكدىس تەرەپكە قاراپ ناماز قىلاتتى. بۇ چاغلاردا يەھۇدىلارنىڭ: «نىمانداق غەلىتە ئىش بۇ! دىنى بىزدىن ئايرىم، قىبلىسى بىزنىڭكىگە ئوخشايدىكەن!» دىگەن سۆزلىرىنى ئاڭلاپ، ئۇنىڭ مۇبارەك كۆڭلى يېرىم بولدى. بىر كۈنى جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كەلگەندە، پەيغەمبەر: ئەي جەبرائىل! ئاللاھ تائالاھنىڭ، يۈزۈمنى يەھۇدىلارنىڭ قىبلىسىدىن ئۆرۈپ، كەبىگە قارىتىشىنى ئارزۇ قىلىمەن، دىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: مەن پەقەت بىر قۇل، بۇنى ئاللاھتىن تىلە! دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھ: «(ئەي ھەبىبىم! ۋەھى كېلىشى ئۈچۈن) ساماغا قاراپ نىدا قىلغىنىڭنى كۆرۈپ تۇرىمىز. بۇ سەۋەپتىن بىز سېنى، سەن رازى بولغىدەك بىر قىبلىگە ئېگە قىلىمىز. ئەمدى يۈزىڭنى مەسچىت ھەرەمگە (كەبىگە) بۇرىغىن. (ئەي مۆمىنلەر!) سىلەر قەيەردە بولساڭلار يۈزۈڭلارنى مەسچىت ھەرەمگە قارىتىڭلار. شەك-شۈبھىسىزكى، كىتاپ بېرىلگەنلەر، قىبلە ئۆزگىرىشىنىڭ، رەببى تەرىپىدىن ھەقلىق ئىكەنلىكىنى ئەلۋەتتە بىلىدۇ. ئاللاھ تائالاھ ئۇلارنىڭ قىلغان ئەتكەنلىرىدىن خەۋەرسىز قالمايدۇ» دىگەن ئايەتنى نازىل قىلدى. (باقارا سۈرىسى، 144-ئايەت، مەنىسى)

بۇ ئايەت نازىل بولغان ۋاقىتتا، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئاسخابى بىلەن پېشىن نامىزى قىلىۋاتقان بولۇپ، نامازنىڭ يېرىمىغا كەلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ۋەھى كېلەر-كەلمەيلا يۈزىنى كەبە مۇئاززامغا بۇرىدى. ئاسخابى كېرەممۇ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئۇيۇپ، يۈزلىرىنى كەبىگە قاراتتى. بۇ مەسچىتكە، مەسجىدى كىبلەتەيىن يەنى ئىككى قىبلىسى بولغان مەسچىت دىگەن نام بېرىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، كۇباغىمۇ بىرىپ، تۇنجى ياسالغان مەسچىتنىڭ مېھراپىنى، مۇبارەك قوللىرى بىلەن يېڭىدىن ياسىدى ۋە مەسچىتنىڭ تاملىرىنى ئالماشتۇردى.[108]

كامالى زاتىڭنىڭ قەسىدىسى ئۇنتۇلماس يا رەسۇلۇللاھ،
قالار لەۋھە قەلەم، مىسلىڭ يېزىلماس يا رەسۇلۇللاھ.

سېنىڭ مەدھىيەڭدە شېرىك كەلتۈرسەم ئاللاھقا يوق مەن،
بۇ باپتا گۇناھى ئىسيانغا قارالماس يا رەسۇلۇللاھ.

---

[107] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،601؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I،13؛ ئەل-كىلائى، ئەل-ئىكتىفا، 10~9، II.

[108] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،549.

نه ھاكىم مەن كى يۇيۇلماي قالماسمەن جۇدۇن دەريارىڭدا،
پۈتۈن ئالەم ۋە جەھەننەم ھېچ ئەمەس ئۇندا يا رەسۇلۇللاھ.

شەپەقتەك ھەر نەرسە ئاتەش تېغىنىڭ قەلبىنى ئاچماس،
مەقسەت گۈلى ھەرگىزمۇ ئېچىلماس يا رەسۇلۇللاھ.

دەرگاھىڭ تۇپرىقىنىڭ نۇرىدىن سۇ بولغان قەلب،
مېھىر پەنجەڭنىڭ ئاستىدا ياشنايدۇ يا رەسۇلۇللاھ.

ئۈمۈت ئۇدۇركى ئوپئوچۇق غالىب قۇل ئەۋلادى بولماق،
ئەھلى زىيان گۇرۇھىغا قېتىلماس يا رەسۇلۇللاھ.

شەيخ گالىپ

# بەدىر ئۇرۇشى

ئەسكىرى ھۇجۇملاردا، ئاسخابى كىرەملەرنىڭ غالىپ كېلىشى، كاپىرلارنى قورقۇتۇشقا باشلىدى. كارۋانلىرىنى توپ-توپ ياكى ئەسكەرلەر بىلەن يولغا سالىدىغان بولدى. ھىجرەتنىڭ ئىككىنچى يىلى، مەككىلىك مۇشرىكلەر ھەر ئائىلىدىن پۇل توپلاپ، مىڭ تۆگىلىك بىر كارۋاننى شامغا ئەۋەتتى. كارۋان بېشى بولغانلاردىن، مەككىنىڭ ئاقسۆڭەكلىرى بولغان ئەبۇ سوفيان بار بولۇپ، تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئىدى.[109] كارۋاننى قوغداش ئۈچۈن قىرىق ئەتراپىدا قاراۋۇل قويغان ئىدى!... بۇ ماللارنى قولدىن چىقارغاندىن كېيىن، تاپقان پۇتۇن پۇلغا قورال-ياراق سېتىۋېلىپ، مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلەتتى.

رەسۇلۇللاھ سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، مۇشرىكلەرنىڭ چوڭ بىر كارۋان بىلەن شامغا يول تۇتقانلىقىنى ئاڭلاپ، ئۇلارنى تىنڭ-تىڭلاش ئۈچۈن، بىر قانچە مۇھاجىرنى يولغا سالدى. زۇل ئاشىرە دېگەن يەرگە كەلگەندە، كارۋاننىڭ ئۆتۈپ كەتكەنلىك خەۋىرىنى ئېلىشتى. شۇنىڭ بىلەن مەدىنىگە قايتىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە خەۋەر بەردى. كۆپۈر ئەھلىنىڭ قورال-ياراقلىرى ۋە مال-مۈلكى قولدىن ئېلىنسا، مۇسۇلمانلارغا كېلىدىغان زىيان-زەخمەتلىرى، تاقابىل تۇرۇش كۈچى يوق بولغان بولاتتى. بۇ سەۋەپتىن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، تالخا بىن ئابدۇللاھ بىلەن سائىد بىن زەيىت ھەزرەتلىرىنى كارۋاننىڭ قايتىش ۋاقتىنى بىلىش ئۈچۈن پايلاقچى قىلىپ ئەۋەتتى.[110]

پۇرسەتنى قاچۇرۇشقا بولمايتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز دەرھال تەييارلىق ھالىتىگە ئۆتتى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇممىنى ئۆزىنىڭ ئورنىغا ئىمام قىلدى.[111] ئايالى بىتاپ بولۇپ قالغان ھەزرەتى ئوسمان ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش ئالتە كىشىگە ۋەزىپە بېرىپ، مەدىنىدە قېلىشىنى ئەمىر قىلدى. ئۆزى بولسا، يېنىغا 305 مۇھاجىر ۋە ئەنسارنى ئېلىپ، رامزان شەرىپىنىڭ 12-كۈنى، بەدىر ۋادىسىغا قاراپ ماڭدى. سانى، ۋەزىپە ئۆتەۋاتقان ۋە مەدىنىدە قالغانلار بولۇپ، 313 كىشى ئىدى.[112] بەدىر: مەككە، مەدىنە ۋە سۈرىيەگە بارىدىغان يوللارنىڭ بىرلەشكەن بىر يەرىدۇر.

بۇ سەپەرگە چىقىش ئۈچۈن، بالاغەتكە يەتمىگەن باللىلار ۋە ئاياللار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يالۋۇراتتى. بۇلاردىن بىرى بولغان ئۇممۇ ۋاككا: ئاتا-ئانام پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! روخسەت قىلسىڭىز سىز بىلەن بىرىشنى خالايمەن. يارىدارلارنىڭ يارىسىنى تېڭىپ، خىزمىتىنى قىلاي، بەلكى ئاللاھ تائالاھ ماڭىمۇ شېھىتلىك ئاتا قىلار! دېيىشى بىلەن، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز: سەن، ئۆيۈڭدە قېلىپ قۇرئان-كەرىم ئوقۇغىن. شۈبھەسىزكى، ئاللاھ تائالاھ ساڭا شېھىتلىك مەرتىۋىسى بىرىدۇ، دىدى.

ساد بىن ئەبى ۋەككاس: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، بىز بىلەن ئۇرۇشقا بىرىشنى تەلەپ قىلغان باللىلارنى تارقىتىشىمىزنى بۇيرىغاندا، قېرىندىشىم ئۇمەيرنىڭ كۆرۈپ قالماسلىقىمىز ئۈچۈن يان تەرەپكە مۆكۈنىۋالغانلىقىنى كۆردۈم. ئۇ ۋاقىت ئون ئالتە ياشتا ئىدى. مەن: ساڭا نىمە بولدى، نىمىگە مۆكىنىۋالدىڭ؟ دىدىم. ئۇ: رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مېنى كىچىك كۆرۈپ ئالماي قېلىشىدىن قورقىۋاتىمەن! ھالبۇكى مەن بۇ ئۇرۇشقا قاتنىشىپ شېھىتلىك مەرتىۋىسىگە ئېرىششنى خالايمەن، دىدى. ئۇنىڭ ئەھۋالىنى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە بىلدۈرش بىلەن، ئۇنىڭغا قايتىپ كېتىشنى بۇيرىدى. بۇ سەۋەپتىن قېرىندىشىم يىغلاشقا باشلىدى. شەپقەت پەيغەمبەرى ئۇنىڭ كۆز ياشلىرىغا چىدىماي، بىللە بېرىشقا روخسەت قىلدى. ھالبۇكى قېرىندىشىم قىلىچىنى كۆتۈرەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، مەن بېلىمگە ئېسىۋالغان ئىدىم» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.[113]

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى بولغان سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ بايرىقىنى، مۇساب بىن ئۇمەير، ساد بىن مۇئاز ۋە ھەزرەتى ئالى كۆتۈرەتتى.[114] ئاسخابى كىرەمنىڭ يېنىدا پەقەت ئىككى ئات ۋە يەتمىش تۆگە بار بۇلۇپ، بۇلارنى نۆۋەتلىشىپ مىنەتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ھەزرەتى ئالى، ئەبۇ لۇبابە، مەرسەد بىن ئەبى مەرسەد بىلەن نۆۋەتلىشىپ مىنەتتى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ پىيادە ماڭماستىن، تۆگە مىنىشى ئۈچۈن، «جېنىمىز ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! سىز تۆگىدىن چۈشمەڭ، سىزنىڭ ئورنىڭىزغا بىز ماڭىمىز» دىدى. ئەمما كائىناتنىڭ سۇلتانى، ئۆزىنى ئۇلاردىن ئايرىم تۇتماي، «سىلەر، مېڭىشتا مەندىن كۈچلۈك بولمىغاندەك، مەنمۇ، ئەجىر ۋە مۇكاپاتتا، سىلەردىن تويۇنغان ۋە ئېھتىياجى بولمىغان بىرسى ئەمەس» دەپ جاۋاب

[109] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،27،I.
[110] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 11،II.
[111] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 216،382،III.
[112] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 248،I؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، 68،VI.
[113] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 150،III؛ ھاكىم ئەل-مۇستەدرەك، 208،III.
[114] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،612،I؛ ئەل-كىلائى، ئەل-ئىكتىفا،18،II.

بەردى. رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ۋە ئاسخابى، دەشىت چۆلدە، قىزىق ئاپتاپتا، روزا تۇتقان بولىشىغا قارىماي يولىنى داۋام قىلىۋاتاتتى. ئاسخابى لېكىن، ئىسلامىيەتنى يېيىش ئۈچۈن، جاپا-مۇشەققەت دىمەي پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بولغان مۇھەببىتى ۋە سۆيگۈسى بىلەن كېتىپ باراتتى. چۈنكى، ئاللاھ تائالاھنىڭ ۋە پەيغەمبىرىنىڭ رىزاسى بار ئىدى. ئەڭ چوڭ ئارزۇسى بولغان شېھىتلىك ۋە جەننەت بار ئىدى... پەيغەمبىرىمىز، ئاسخابىنىڭ ھالىغا قاراپ: «ئاللاھىم! ئۇلار پىيادە، سەن ئۇلارغا ئات-ئۇلاق بەرگىن. ئاللاھىم! ئۇلار كىيىمسىز ۋە يالاڭغاچ، سەن ئۇلارغا كىيىم-كېچەكلەر كىيگۈزگىن. ئاللاھىم! ئۇلار ئاچ قورساق. سەن ئۇلارنى تويدۇرغىن. ئاللاھىم! ئۇلار كەمبەغەل ۋە يوقسۇل، سەن ئۇلارنى باي قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئۇنىڭ قوشۇنى، بۇ پىشقىرىم چۆل ئىسسىقىدا بەدىرگە قاراپ كېتىپ باراتتى. مۇشرىك كارۋانىمۇ شامدىن بەدىرگە قاراپ يولغا چىققان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇشرىكلەردىن خەۋەر ئېلىش ئۈچۈن ئەۋەتكەن ئىككى ساھابى، كارۋاننىڭ بىر-ئىككى كۈن ئىچىدە بەدىرگە يېتىپ كېلىدىغانلىق خەۋىرىنى ئېلىپ كەلدى. مۇشرىكلەر، ئىككى ساھابى خەۋەرگە ئېرىشكەن يېزىغا كەلگەندە، يېزىدىكىلەرگە: مۇسۇلمانلارنىڭ پايلاقچىلىرىدىن خەۋىرىڭلار بارمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: ياق! پەقەت ئىككى كىشى كېلىپ، بۇ يەردە بىردەم ئولتۇرۇپلا كېتىپ قالدى، دېيىشتى.

ئەبۇ سوفيان ، ئۇلار ئولتۇرغان يەرگە كېلىپ، ئىنچىكە تەكشۈردى. يەردىكى تۆگە مايىاقلىرىنى ئېزىپ ئىچىدىكى يەم ئۇرۇقلىرىنى كۆردى ۋە «بۇلار مەدىنە يەملىرىدۇر. ئۇ ئىككى كىشى مۇھەممەتنىڭ (ئەلەيھىسسالام) جاسۇسلىرى بولىشى مومكىن» دىدى. مۇسۇلمانلارنىڭ بەكمۇ يېقىن بىر يەردە ئىكەنلىكىنى پەرەز قىلىپ، قورقۇشقا باشلىدى. كارۋاننىڭ ئاقىۋىتىدىن ئەنسىرەپ، كېچە-كۈندۈز دىمەستىن يول يۈرۈپ، قىزىل دېڭىز بويىدىن مەككىگە قاراپ يول ئېلىشقا قارار بەردى. بۇنىڭدىن باشقا، دامدام بىن ئامىر گىفارى ئىسىمدىكى بىرسىنى مەككىگە خەۋەر بېرىش ئۈچۈن يولغا سالدى.[115] بۇ كىشى مەككىگە كېلەر-كەلمەي، كۆينەكلىرىنىڭ ئالدى-كەينىنى يىرتتى. تۆگىنىڭ توقۇملىرىنى تەتۈر ئۆرىدى. ئاۋازلىرىنى ئۆزگەرتىپ، «قۇتقۇزۇڭلار! قۇتقۇزۇڭلار!... ئەي قۇرەيشلىكلەر! يېتىشىڭلار!... كارۋانىڭلارغا، ئەبۇ سوفياننىڭ يېنىدىكى ماللىرىڭلارغا، مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) ۋە ئاسخابى ھۇجۇم قىلدى. ئەگەر يېتىشەلىسەڭلار كارۋاننى قۇتۇلدۇرالايسلەر!...» دەپ نالە-پەرياد قىلىپ ۋارقىراشقا باشلىدى.

بۇنى ئاڭلىغان مەككىلىكلەر ئۆپۈر-تۆپۈر تەييارلىق قىلىشقا باشلىدى. يەتتە يۈز تۆگىلىك، يۈز ئاتلىق ۋە يۈز ئەللىك پىيادە قوشۇن تەشكىللىدى. ئەبۇ لەھەبكە، «بول! سەنمۇ قېتىلغىن!» دېيىشى بىلەن، قورقۇپ كېسەل ئىكەنلىكىنى باھانە قىلدى. ئۆزىنىڭ ئورنىغا، ئاس بىن ھىشامنى كۆرسەتتى. ئۇممەييە بىن ھالەف ئىسىمدىكى مۇشرىك، ئۇرۇشقا تەييارلىنىشتا، ئاجايىپ بىر ئەنسىرەش ئىچىدە ئىدى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ: «مېنىڭ ئاسخابىم، ئۇممەييەننى قەتلە قىلىدۇ» دىگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدى. مۇھەممەتنىڭ (ئەلەيھىسسالام) ھېچقاچان يالغان سۆزلىمەيدىغانلىقىنى بىلگەنلىكى ئۈچۈن قورقۇيتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۆزىنىڭ ياشانغان ۋە سېمىز ئىكەنلىكىنى باھانە قىلدى. ئەبۇ جەھىلنىڭ ئۇنى قورقۇنچاق دېيىشى بىلەن بېرىشقا مەجبۇر بولدى.

مۇشرىك قوشۇندىكىلەرنىڭ ھەممىسى دىگۈدەك ساۋۇت كىيگەن ئىدى. يانلىرىغا گۈزەل ئاۋازلىق ئاياللارنى، مۇزىكا چالىدىغان چاكارلارنى ۋە ھاراق-شاراپلارنى ئېلىشنى ئۇنتۇپ قالمىغان ئىدى. مۇشۇنداق كۈچلۈك بىر قوشۇن بىلەن، ئۈچ يۈز كىشلىك بىر قوشۇن بىلەن ئەمەس، مىڭ كىشلىك بىر قوشۇن ئۈستىدىنمۇ غەلىبە قىلىمىز دەپ ئويلاشتى. يولغا چىقىشتىن بۇرۇن، كىمنى ئۆلتۈرىدىغانلىقى ۋە قانداق غەنىمەتلەرنى ئالىدىغانلىقىنى نىيەت قىلغانلار بار ئىدى. ئۇلارنىڭ ئورتاق ئارزۇسى ئىسلامىيەتنى يوق قىلىش ئىدى. بۇ ئازغۇن مۇشرىك قوشۇنى، ئايالارنىڭ چالغان مۇزىكىلىرى ۋە ئېيتقان ناخشىلىرى بىلەن يولغا چىقتى.

بۇ چاغدا ئەبۇ سوفيان، بەدىردىن خېلىلا يىراقلاشقان بولۇپ، مەككىگە يېقىنلىشىپ قالغان ئىدى. خەتەرنىڭ ئۇزاقلاشقانلىقىنى كۆرگەن ئەبۇ سوفيان ، كايس بىن ئىمرۇل كايس ئىسىمدىكى بىرسىنى قۇرەيشكە ئەۋەتىپ، «ئەي قۇرەيش جامائەتى! سىلەر كارۋانىڭلارنى، ئادەملىرىڭلارنى ۋە ماللىرىڭلارنى مۇھاپىزەت قىلىش ئۈچۈن مەككىگە يولغان چىققان ئىدىڭلار. بىز خەتەردىن قۇرتۇلدۇق. ئەمدى قايتىڭلار!...» دىدى. بۇنىڭدىن باشقا ئۇلارغا: «دىققەت! مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇشۇش ئۈچۈن، مەدىنىگە بېرىشتىن ساقلىنىڭلار!» دەپ تەۋسىيە قىلدى.

كايس، مۇشرىك قوشۇنىغا خەۋەرنى ئېلىپ كەلگەندە، ئەبۇ جەھىل: «قەسەم ئىچىمەنكى، بەدىرگە بىرىپ ئۈچ كېچە-كۈندۈز ئويۇن-تاماشا قىلىپ، تۆگە بوغۇزلاپ، شاراپ ئىچىمىز. ئۇ يەردىكى قەبىلىلەر بىزنىڭ ئۇ ھالىمىزنى كۆرۈپ، بىزدىن تەپ تارتىدىغان

[115] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 607، II؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، 116، V.

بولىدۇ. بىزنىڭ ھېچكىمدىن قورقمايدىغانلىقىمىزنى كۆرسۇن. ئۇنىڭدىن كېيىن، بىزنىڭ ھەيۋىمىزدىن بىزگە ھۇجۇم قىلىشقا جاسارەت قىلالمايدۇ. ئەي يېڭىلمەس قۇرەيش قوشۇنى! يۈرۈڭلار...» دىدى.

كايىس، ئەبۇ جەھىلنىڭ سۆزىگە قۇلاق سالمىغانلىقىنى كۆرۈپ، ئەبۇ سوفيانغا خەۋەر بىرىش ئۈچۈن ئارقىسىغا قايتتى. يىراقنى كۆرىدىغان، تەجرىبىلىك ئەبۇ سوفيان بۇ ئىشتىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن، «ئاپلا! قۇرەيشنىڭ ھالىغا ۋاي!... بۇ ئامىر بىن ھىشامنىڭ (ئەبۇ جەھىل) پىلانى بولسا كېرەك. بۇ ئىشنى ئىنسانلارغا باش بولۇش ئۈچۈن قىلغان گەپ. ئەمما بۇنداق ئازغۇنلۇق ھەر ۋاقىت چوڭ زىيان ۋە تەلەيسىزلىك ئېلىپ كېلىدۇ. ئەگەر مۇسۇلمانلار ئۇلارغا ئۇچراپ قالسا، ۋاي! بۇلارنىڭ ھالىغا!» دەپ ئۆزىنى يوقىتايلا دىدى. ئەبۇ سوفيان كارۋاننى مەككىگە ئېلىپ كەلگەندىن كېيىن، قوشۇنغا يېتىشتى.

بۇ چاغدا، كائىناتنىڭ سۇلتانى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ئاسخابى بىلەن بەدىرگە يېقىنلاشقان ئىدى. بىر چاغدا، مەدىنىلىك مۇشىرىكلەردىن ھۇبەيىب بىن يەساف ۋە كايىس بىن مۇھاررىسنىڭ ئىسلام قوشۇنى ئارىسىدا ئىكەنلىكىنى بايقاپ قالدى. ھۇبەيبىنى بېشىغا تۆمۈر دوبۇلغا كىيۋالغان ھالەتتە تونۇۋالدى ۋە ھەزرىتى ساد بىن مۇئازغا: ئۇ ھۇبەيىب ئەمەسمۇ؟ دىدى. ھەزرىتى ساد بىن مۇئاز: شۇنداق، يا رەسۇلۇللاھ! دىدى. ھۇبەيىب ئۇرۇش سەنئىتىنى بىلىدىغان پەھلىۋان بىر يىگىت ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا: سىلەر نىمە ئۈچۈن بىز بىلەن كەلدىڭلار؟ دىدى. ئۇلار: سەن بىزنىڭ قىز قېرىندىشىمىزنىڭ ئوغلى ۋە خوشنىمىز. بىز قەۋمىمىز بىلەن بىرلىكتە غەنىمەت توپلاش مەقسىتى بىلەن كەلدۇق، دىدى. ئەپەندىمىز ھۇبەيىبكە: سەن ئاللاھ تائالا ۋە پەيغەمبەرىگە ئىمان ئېيتتىڭمۇ؟ دىدى. ئۇ: ياق، دىدى. پەيغەمبەر: ئۇنداق بولسا قايتىپ كەتكىن، بىزنىڭ دىنىمىزدىن بولمىغان، بىز بىلەن بىللە بولالمايدۇ، دىدى. ھۇبەيىب: مېنىڭ باتۇرلۇقۇم ۋە جاسارىتىمنىڭ، دۈشمەننىڭ يۈرەكلىرىنى تىترىتىدىغان بىر پەھلىۋان ئىكەنلىكىمنى ھەممىسى بىلىدۇ. غەنىمەت ئۈچۈن سەن بىلەن بىرلىكتە دۈشمەن بىلەن جەڭگە كىرىمەن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇنىڭ تەلىپىنى رەت قىلدى. ئازىراق ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن ئۇ سۆزلىرىنى يەنە تەكرارلىدى. ئەمما، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇ مۇسۇلمان بولمىغۇچە، قوبۇل قىلمايدىغانلىقىنى ئېيتتى. رەۋھا دىگەن يەرگە كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كېلىپ: «يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالاھنىڭ، ئالەملەرنىڭ رەببى ئىكەنلىكىگە ۋە سېنىڭ ئۇنىڭ پەيغەمبەرى ئىكەنلىكىگە ئىشەندىم، ئىمان ئېيتتىم» دىدى. پەيغەمبەرىمىز بۇ ئىشتىن تولىمۇ خوش بولدى. كايىس بىن مۇھاررىسمۇ مەدىنىگە قايتقاندا مۇسۇلمان بولغان ئىدى. (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن)

ئىسلام قوشۇنى سافرا ۋادىسىغا كەلگەندە، مەككە مۇشىرىكلىرىنىڭ بىر قوشۇن تەشكىللەپ، كارۋاننى قۇتقۇزۇش ئۈچۈن بەدىر تەرەپكە قاراپ كەلگەنلىكىدىن خەۋەردار بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابىنى يىغىپ، ئۇلارغا بۇ ئەھۋالنى ئىشارەت قىلدى. چۈنكى مەدىنىلىك مۇسۇلمانلار، ئاكابەدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قەسەم قىلغاندا، «يا رەسۇلۇللاھ! سەن بىزنىڭ شەھىرىمىزگە كەلگىن، سېنى ئۇ يەردە، جېنىمىز كەتسىمۇ قوغدايمىز ۋە ساڭا ئىتائەت قىلىمىز» دىگەن ئىدى. ئەمما، ھازىر مەدىنە ئىچىدە ئەمەس ئىدى. ئۇلارنىڭ ئالدىدا، سانى، قورالى ۋە مېلى نەچچە ھەسسە كۈچلۈك بولغان دۈشمەن بار ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئاسخابىدىن پىكىر ئالدى. مۇھاجىرلاردىن ئابۇبەكرى سىددىق ۋە ئۆمەرۇل فارۇق دۈشمەن قوشۇنى بىلەن جەڭ قىلىش كېرەكلىكىنى ئېيتتى. مۇھاجىرلاردىن مىكداد بىن ئەسۋەت: «يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرى نىمە بولسا ئۇنى بەجا كەلتۈرگىن. ئۇنىڭ پەرمانى بىلەن ئىش قىل، بىز ھەر ۋاقىت سېنىڭ بىلەن بىللە، سەندىن ھەرگىزمۇ ئايرىلمايمىز. بىز ئىسرائىل ئوغۇللىرىنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا دىگىنىدەك: ‹يا مۇسا! زالىم قەۋم ئۇ يەردە بولغان تەغدىردە، بىز ئۇ يەرگە بارىدىغان ۋە ئۇ يەرگە كىرىدىغانلاردىن ئەمەس، سەن ۋە رەببىڭ بېرىپ ئۇلار بىلەن جەڭ قىلىڭلار، بىز بۇ يەردە ساقلاپ ئولتۇرۇپ تۇرايلى...› (مائىدە سۈرىسى، 24-ئايەت، مەنىسى) شەكلىدە بىر سۆز قىلمايمىز. جېنىمىزنى ئاللاھ تائالاھنىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ يولىدا پىدا قىلىمىز. سېنى ھەق پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ئاللاھقا قەسەم قىلىمىزكى، ساڭا ئەڭ كىچىك بىر قارشىلىقنىمۇ قىلمايمىز. ھەر قانداق ئارزۇيۇڭ ئۈچۈن بىز تەييار. ئاتا-ئانام ۋە جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ!...» دىدى. مىكدادنىڭ بۇ سۆزلىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى بەكمۇ خوشال قىلىۋەتتى. ئۇنىڭغا خەيرلىك دۇئالارنى قىلدى.[116]

بۇ يەردە مەدىنىلىك مۇسۇلمانلارنىڭ رايى بەكمۇ مۇھىم ئىدى. چۈنكى سانى كۆپ، ھەمدە رەسۇلۇللاھنى مەدىنىدە قوغداشقا قەسەم ئىچكەن ئىدى. مەدىنە سىرتىدا قوغداشقا دائىر بىر قەسىمى يوق ئىدى. پەيغەمبەرنىڭ بۇ خىيالىنى تۇيۇپ قالغان، ساد بىن مۇئاز (ئەنسار)، ئورنىدىن تۇرۇپ: «يا رەسۇلۇللاھ! ئەگەر روخسەت بەرسىڭىز، ئەنسارلارغا ۋاكالەتەن سۆز قىلاي» دىدى. روخسەت بېرىلگەندىن كېيىن: «يا رەسۇلۇللاھ! بىز ساڭا ئىمان ئېيتتۇق. پەيغەمبەرلىكىڭنى تەستىقلىدۇق. نىمە كەلتۈرگەن بولساڭ ھەقتۇر،

---

[116]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 14،II.

توغرىدۇر. بۇ خۇسۇستا، سۆزىڭنى ئاڭلاپ، ئىتائەت قىلىشتا ساڭا قەسەم ئىچتۇق. بىز، ئۇ سۆزىمىزدىن ھەرگىزمۇ يېنىۋالمايمىز، مەيلى سىز قەيەردە بولۇڭ، سىزنىڭ ئەمرىڭىزدە بولىمىز. سۆزلىرىڭىز باش ئۈستىمىزدە، ئىسسىق جېنىمىزنى سىز ئۈچۈن پىدا قىلىمىز. سىنى ھەق پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ئاللاھقا قەسەم قىلىمەنكى، دېڭىزغا ئۆزەڭنى ئاتساڭ، بىزمۇ ئارقاڭدىن ئاتىمىز. ھېچقايسىمىز بۇنىڭدىن بىر قەدەممۇ چېكىنمەيمىز. نىمىنى تەلەپ قىلسىڭىز، ئۇنى بىجا كەلتۈرىمىز. مېلىمىز ۋە جېنىمىز سىزگە پىدا بولسۇن. دۈشمەنگە ھەرگىزمۇ دۈمبىمىزنى كۆرسەتمەيمىز. جەڭدە سەبىر تاقەتلىك بولىمىز. بارلىق ئارزۇيىمىز سىنى سۆيۈندۈرۈپ دۇئارىڭغا ئېرىشمەك. ئاللاھ تائالاھنىڭ رەھمىتى ساڭا بولسۇن!...» دىدى. بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان ئاسخابى كېرەم بەكمۇ تەسىرلەندى. ئۇنىڭ سۆزلىرىگە چىن قەلبىدىن قېتىلغانلىقىنى ئىپادىلەشتى. ئۇلارنىڭ سۆزلىرىدىن مەمنۇن بولغان رەسۇلۇللاھ سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ھەزىرەتى ساد ۋە ئاسخابىغا دۇئا قىلدى.

شۇنىڭ بىلەن پۈتۈن ئىككىلىنىشلەر يوق بولدى... دۈشمەن قانچىلىك كۆپ ۋە كۈچلۈك بولسۇن، شەرەپلىك ئاسخابى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئارقىسىدىن كۆزلىرىنى مىت قىلماي جەڭگە كىرىپ، ئاللاھ تائالاھنىڭ ۋە رەسۇلۇنىڭ رىزاسىغا ئېرىشەتتى. بېشىدا كائىناتنىڭ ئەپەندىسى بولغان ئىكەن، بارالمايدىغان يېرى يوق ئىدى... سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ئاسخابى كېرەمنىڭ ئۆزىگە بولغان ساداقىتى ۋە مۇھەببىتىنى كۆرىشى بىلەن، ئۇلارغا: «قېنى، يۈرۈڭلار! ئاللاھ تائالاھنىڭ يارىدىمى بىلەن سۆيۈنۈڭلار. قەسەم قىلايكى، مەن ھازىر، قۇرەيش كاپىرلىرىنىڭ جەڭ مەيدانىدا يىقىلغان يەرلىرىگە قاراپ، ئۇلارنى كۆرۈپ تۇرۇۋېتىمەن» دەپ خوش-خەۋەر بەردى. شۇنىڭ بىلەن ئاسخابى كېرەم سۆيۈنگەن ھالدا، پەيغەمبەرىمىزنىڭ ئارقىسىدىن يۈرۈپ كەتتى.

## مەككىلىكلەرنىڭ ياردەمگە كېلىشى

بەدىرگە يېقىنلاشقاندا جۈمە كۈنى كېچە ۋاقىتلىرى ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ئاسخابىغا: «شۇ كىچىك تۆپىلىكتىكى قۇدۇق بېشىدىن، بىر مۇنچە ئۈچۈرغا ئېگە بولىدىغانلىقىڭلارغا ئىشىنىمەن» دىدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ شىرى ھەزىرەتى ئالى، ساد بىن ئەبى ۋاككاس، زۈبەير بىن ئاۋۋام ۋە بەزى ئاسخابىلار قۇدۇقنىڭ بېشىغا كەلدى. ئۇ يەردە قۇرەيشنىڭ تۆگىچىلىرى ۋە سۇچىلىرىنى كۆردى. ئۇلار مۇسۇلمانلارنى كۆرىشى بىلەن بەدەر قاچتى. پەقەت قۇدۇق ئىچىدىكى ئىككىسى تۇتۇلۇپ قالدى. بۇلاردىن بىرى ھاججاج ئوغۇللىرىنىڭ قۇلى ئەسلەم، يەنە بىرسى ئاس بىن سائىت ئوغۇللىرىنىڭ قۇلى ئارز ئەبۇ يەسار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا ئېلىپ كېلىنىشى بىلەن، پەيغەمبەرىمىز: قۇرەيش قەيەردە؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: شۇ كۆرۈنۈپ تۇرغان قۇملۇقنىڭ ئارقىسىدا چېدىر قۇردى، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: قۇرەيش قانچە ئادەم؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: بىلمەيمىز، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: كۈندە قانچە تۆگە سويىدۇ؟ دىدى. ئۇلار: بىر كۈن ئون، بىر كۈن توققۇز، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: مىڭدىن ئاز، توققۇز يۈزدىن كۆپ ئىكەن دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: قۇرەيشلەردىن كىملەر بار؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: ئۇتبە، شەيبە، ھارىس بىن ئامىر، ئەبۇل بۇھتەرى، ھاكىم بىن ھۇزام، ئەبۇ جەھىل، ئۇممەيە بىن ھالەف... دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابىغا قاراپ: مەككە ئەھلى، جان-جىگەرلىرىنى سىلەرگە پىدا قىلدى، دىدى. ئۇ ئىككى كىشىگە: كەلگەندە قۇرەيشتىن قايتىپ كەتكەنلەر بارمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: شۇنداق، بەنى زۈھرەدىن ئاھنەس بىن ئەبى شەرىك قايتىپ كەتتى، دىدى. پەيغەمبەر: ئۇ خاتا يولدا ۋاقتىدا، ئاخىرەتنى، ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ كىتاپلىرىنى بىلمىگەندە، بەنى زۈھرەلىكلەرگە توغرا يول كۆرسەتكەن ئىدى... ئۇلاردىن باشقا كەتكەنلەر بارمۇ؟ دىدى. ئۇلار: ئادى بىن كاپ ئوغۇللىرى، دىدى.[117]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئەڭ ئاخىرقى قېتىم ئۇلارنى ئۆزىگە قارىتىش ئۈچۈن، ھەزىرەتى ئۆمەرنى ئەۋەتتى. ئۆمەر بىن خاتتاپ ئۇلارغا: «ئەي جايىل قەۋىم! رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز سىلەرگە: ھەممىسى بۇ ئىشتىن ۋاز كەچسۇن. ساق-سالامەت قايتىپ كەتسۇن. چۈنكى سىلەردىن باشقىلار بىلەن جەڭ قىلىش، ماڭا سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىشتىن ياخشىراق!... دىدى» دەپ خىتاپ قىلدى، دىدى.

بۇ تەكلىپنى ئاڭلىغان قۇرەيش مۇشرىكلىرىدىن ھاكىم بىن ھۇزام ئالدىغا چىقىپ: ئەي قۇرەيش جامائەتى! مۇھەممەت سىلەرگە بەكمۇ ئىنساپلىق مۇئامىلە قىلدى. تەكلىپىنى دەرھال قوبۇل قىلىڭلار. ئەگەر دىگىنىنى قىلمىساڭلار، قەسەم ئىچەيكى، بۇنىڭدىن كېيىن سىلەرگە ھەرگىزمۇ ئىنساپ قىلماس!... دىدى. ئەبۇ جەھىل ھاكىم بىن ھۇزامغا ئاچچىقلانغان ھالدا: بۇنى ھەرگىزمۇ قوبۇل قىلمايمىز

[117] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، I،117؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،616؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I،52؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،15.

ۋە مۇسۇلمانلاردىن ئىنتىقام ئالمىغۇچە، قايتمايمىز. ھېچكىم بىزنىڭ كارۋانىمىزغا ھۇجۇم قىلمىغۇچە بۇ يولدىن قايتمايمىز، دىدى ۋە سۈلھىنى رەت قىلدى. ھەزرىتى ئۆمەر قايتىپ كەلدى.

ئۇ كېچە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە شەرەپلىك ئاسخابى، بەدىرگە مۇشرىكلەردىن بۇرۇن كېلىپ، قۇدۇقلارغا يېقىن بىر يەرگە ئورۇنلاشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابى بىلەن مەسلىھەتلىشىپ، قارارگاھنى قەيەرگە قۇرۇش كېرەكلىكى ھەققىدە پىكىر ئالدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئوتتۇز ئۈچ ياشلىق ھاببـاب بىن مۇنزىر سۆزلەشنى تەلەپ قىلدى، سۆز ھەققى بېرىلگەندىن كېيىن: يا رەسۇلۇللاھ! بۇ يەر ئاللاھ تائالاھنىڭ سىزگە قارارگاھ قىلىپ تۇرىدىغان يېرىمۇ ياكى شەخسى بىر كۆز قاراش، ئۇرۇش تەدبىرى بولۇپ تاللاندىمۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ياق! بىر ئۇرۇش تەدبىرى لازىم بولۇپ تاللاندى، دىدى.

شۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى ھابباب: ئاتا-ئانام، جېنىم پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! بىز جەڭگىۋار ئىنسانلاردىن، بۇ ئىشلارنى ياخشى بىلىمىز. شۇ قۇرەيشلەر چۈشكەن يەرنىڭ يېنىدىكى قۇدۇقتا، كۆپ مىقداردا تاتلىق سۇ بار. روخستىڭىز بىلەن ئۇ يەرگە قارارگاھ قۇرايلى، باشقا قۇدۇقلارنىڭ ھەممىسى تاقىۋىتەيلى. ئۆزىمىزگە بىر سۇ كۆلچىكى ياسايلى، دۈشمەنلەر بىلەن ئۇرۇشقاندا، ئۇسساپ كەتسەك كېلىپ بۇ يەردىن سۇ ئىچەيلى، ئۇلار سۇ تاپالماي پۇشايماندا قالسۇن» دىدى.[118]

بۇ چاغدا، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، بۇ تەكلىپنىڭ توغرا ئىكەنلىكى ھەققىدە ۋەھى كەلتۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي ھاببـاب! توغرا پىكىر سېنىڭ ئوتتۇرغا قويغان تەكلىپىڭدۇر، دىدى ۋە ئورنىدىن تۇرۇشتى. ھەممىسى بىرلىكتە قۇدۇق بېشىغا كەلدى. تاتلىق سۈيى بولغان قۇدۇقتىن باشقا پۈتۈن قۇدۇقلارنى تاقىۋەتتى. يوغان بىر كۆلچەك ياسىدى ۋە ئىچىنى سۇ بىلەن تولدۇرۇپ، سۇ قاچىلىرىنى قويۇپ قويدى.

بۇ ئەسنادا ھەزرىتى ساد بىن مۇئاز، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ: يا رەسۇلۇللاھ! بىز ساڭا، خورما شاخلىرىدىن سىزگە سايىۋەن ياسايلىمۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سادنىڭ ئويلىغان ئىشىدىن مەمنۇن بولدى ۋە ئۇنىڭغا دۇئا قىلدى. شۇنىڭ بىلەن بىر سايىۋەن ياسالدى.

پەيغەمبەرلەرنىڭ سۇلتانى، شەرەپلىك ئاسخابى بىلەن ئۇرۇش مەيدانىنى ئايلىنىپ، تەھلىل قىلدى. ھەر دائىم بىر يەردە توختاپ: ئاللاھ خالىسا، بۇ يەر ئەتە ئەتىگەن پالانچىنىڭ ئۇرۇلۇپ يىقىلىدىغان يېرىدۇر! ئاللاھ خالىسا، بۇ يەر ئەتە ئەتىگەن پالانچىنىڭ ئۇرۇلۇپ يىقىلىدىغان يېرىدۇر! مانا مۇشۇ يەر! مۇشۇ يەردۇر... دەپ مۇبارەك قوللىرى بىلەن قۇرەيشلىك مۇشرىكلەرنىڭ ئۆلىدىغان يەرلىرىنى بىر-بىرلەپ كۆرسەتتى.

كېيىنكى كۈنلەردە، ھەزرىتى ئۆمەر: «ئۇلارنىڭ ھەر بىرسىنىڭ، مۇبارەك پەيغەمبەرىمىزنىڭ قولى بىلەن كۆرسەتكەن يەرلەردە ئۆلگەنلىكىنى كۆردۈم، قىلچە ئۇياق-بۇياق ئەمەس ئىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ۋە ئاسخابى كېرەم، ئۈچ گۇرۇپقا بۆلۈندى. مۇھاجىرلارنىڭ بايرىقىنى مۇساب بىن ئۇمەيرگە، ئەۋسىلىكلەرنىڭكىنى ساد بىن مۇئازغا، ھازرەجلىكلەرنىڭكىنى ھاببـاب بىن مۇنزىرغا بەردى.[119] ھەر بىرى بايراقلارنىڭ ئاستىغا توپلاندى. ئەپەندىمىز قوشۇننى سەپكە تىزىپ، تەرتىپ بېكىتتى.

قوشۇننى تەرتىپلەۋاتقاندا، سەپتىن ئالدىغا چىقىپ قالغان سەۋاد بىن گازىييەنىڭ كۆكسىگە مۇبارەك قولىدىكى ياغاچ بىلەن نوقۇپ تۇرۇپ: سەپكە كەلگىن! يا سەۋاد! دىدى. سەۋاد: يا رەسۇلۇللاھ! قولۇڭدىكى ياغاچ جېنىمنى ئاغرىتتى. سېنى ھەق دىن بىلەن، كىتاپ ۋە ئادالەت بىلەن ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەققى ئۈچۈن، مەنمۇ سېنى ياغاچ بىلەن ئىتتىرىمەن، دىدى. ئۇنىڭ بۇ سۆزىگە پۈتۈن ئاسخابى كېرەم ھەيران قالدى. كائىناتنىڭ ئەپەندىسىدىن قىساس ئېلىشمۇ بولامدۇ؟! ئەمدى. بۇنداق ئىش قانداق مومكىن بولسۇن! شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، مۇبارەك كۆينەكلىرىنىڭ ئالدىنى ئاچتى ۋە: كەلگىن! قىساس ئالغىن، ھەققىڭنى ئال! دىدى.

ھەزرىتى سەۋاد، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆكسىنى ئاجايىپ بىر خوشاللىق ۋە مۇھەببەت بىلەن سۆيۈپ قويدى. ھەممە كىشى قىساس ئالىدۇ دەپ ساقلاپ تۇرغان ئىدى. ئەمما، بۇ مەنزىرە ئالدىدا قېرىندىشى بولغان سەۋادقا ھەيران قېلىپ، ئۇنىڭ بۇ ھالىغا ھاڭ-تاڭ قالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: نىمىشقا بۇنداق قىلدىڭ! دەپ سورىشى بىلەن: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! بۈگۈن، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرى بىلەن ئەجىلىمنىڭ كەلگەنلىكىنى كۆردۈم. مۇبارەك زاتىڭدىن ئايرىلىشتىن قورقۇۋاتىمەن. بۇ سەۋەپتىن، ئارىمىزدىكى ئاخىرقى مىنۇتلاردا، مۇبارەك بەدىنىڭگە كالپۇكلىرىمنىڭ تېگىشىنى ئارزۇ قىلدىم. بۇنى قىيامەت كۈنى ماڭا

[118] ھاكىم ئەل-مۇستەدرەك، III،482.
[119] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،I،58؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،373.

شاپائەت قىلىشىڭىز ئۈچۈن، شۇنداقلا ئازاپتىن قۇرتۇلۇشۇمغا بىر سەۋەپ بولۇپ قالار دىگەن مەقسەتتە قىلدىم، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇنىڭ مۇھەببىتى ئالدىدا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلى بۇزۇلدى ۋە ھەزىرەتى سەۋادقا دۇئا قىلدى.

مۇبارەك ئىسلام قوشۇنىنىڭ ئوڭ قانىتىغا، قەھرىمان ئەسكەر زۇبەيىر بىن ئاۋۋام، سول قانىتىغا، مىكداد بىن ئەسۋەد قوماندانلىق قىلاتتى.

رەسۇلۇللاھ ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، شەرەپلىك ئاسخابى بىلەن ئۇرۇشنى قانداق باشلاش ھەققىدە مەسلىھەت ئالدى. ئاسىم بىن سابىت ئورنىدىن تۇرۇپ، قولىغا ئوقياسى بىلە يا ئوقۇنى ئالغان ھالدا: يا رەسۇلۇللاھ! قۇرەيشلەر بىزگە يۈز مېتىر يېقىنلاشقاندا، ئۇلارنى ئوققا تۇتايلى، ئۇنىڭدىن كېيىن، تاش ئاتقۇدەك دائىرىگە كىرگەندە، تاش ئاتايلى، تېخىمۇ يېقىنلاشقاندا ئۇلارغا نەيزە ئاتايلى. ئۇنىڭدىنمۇ كېيىن قىلىچلىرىمىز بىلەن ئېتىلايلى! دەپ ئەقىل كۆرسەتتى. بۇ چارە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يېقىپ قېلىپ، ئاسخابىغا: سەپلەرنى چىڭ تۇتۇپ، يەرلىرىڭلاردىن ھەرگىز قىمىرلىماڭلار، مەن بۇيرۇق بەرمىگۈچە ھەرگىز ھۇجۇمغا ئۆتمەڭلار، ئوقۇڭلارنى دۈشمەن يېقىنلاشماي تۇرۇپ، زايە قىلماڭلار، دۈشمەن قالقىنىنى ئاچقاندا، ئوق ئېتىڭلار، ئۇلار يېقىنلاشقاندا تاش ئېتىڭلار، ئاندىن نەيزىلەرنى ئىشلىتىڭلار، يۈز-يۈزگە كەلگەندە قىلىچ ئىشلىتىڭلار...دىدى.

ئۇنىڭدىن كېيىن قاراۋۇل قويۇپ، ئاسخابى بىلەن ئارام ئېلىشتى. ئۇلار ئاللاھ تائالاھنىڭ ھېكمىتى بىلەن شۇنداق تاتلىق بىر ئۇيقۇغا غەرىق بولدىكى، كۆزلىرىنى مىدىرلىتىشقىمۇ ئامالسىز ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزمۇ خورما شاخلىرىدىن ياسالغان سايىۋەنگە كىرىشى بىلەن، ھەزىرەتى ئابۇبەكرى، ھەزىرەتى ساد بىن مۇئاز قىلىچلانغان ھالدا، ئۇنىڭ ئەتراپىدا قاراۋۇللۇق قىلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، كۆڭلى بۇزۇلغان ھالدا، ئاللاھ تائالاھقا: «يا رەببى! سەن، مۇشۇ ئاز جامائەتنى ھالاك قىلساڭ، يەر يۈزىدە ساڭا ئىبادەت قىلىدىغان ھىچكىم قالمايدۇ...» دەپ يالۋۇرۇشقا باشلىدى ۋە بۇ دۇئانى تاڭ ئاتقۇچە داۋام قىلدى.

مۇبارەك ئىسلام قوشۇنى، قۇملۇق بىر يەرگە قارارگاھ قۇرغان بولۇپ، بۇ سەۋەپتىن يول يۈرۈش بەكمۇ تەس ئىدى. پۇتلىرى قۇملارغا پېتىپ قالاتتى. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئېھسانى ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ دۇئاسى بىلەن، ئۇ كېچە شار-شار يامغۇر يېغىشقا باشلىدى. ئۆستەڭلەرنى تولدۇرغىدەك كەلكۈن سۈيى ئېقىۋاتقان ئىدى. سۇ قاچىلار تولدۇرۇلدى، قارارگاھ يېرى پۇتلار پېتىپ كەتمىگۈدەك دەرىجىدە قېتىپ كەتكەن ئىدى.

مۇشرىكلەر بولسا، سۇ ۋە كەلكۈن ئىچىدە قالدى. تاڭ سۈزۈلۈشكە باشلىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابىنى نامازغا ئويغاتتى. بامدات نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن، دۈشمەن بىلەن جىھات قىلىشنىڭ ۋە شېھىتلىكنىڭ پەزىلىتى ھەققىدە توختىلىپ، ئۇلارنى ئۇرۇشقا دەۋەت قىلىپ: «شۇ ئايانكى، ئاللاھ تائالاھ، ھەق ۋە ئادىللىقنى ئەمىر قىلىدۇ. ھىچكىمنىڭ، ئاللاھ تائالاھنىڭ رىزاسى ئۈچۈن قىلمىغان ئىشىنى قوبۇل قىلمايدۇ... سىلەر بۇ يەردە، رەببىمىزنىڭ سىلەرگە ئاتا قىلغان رەھمىتى، مەرھەمىتى ۋە بۇيرۇقىنى ئورۇنداشقا تىرىشىڭلار ۋە ئۇنىڭ ئىمتىھانىدىن ئۆتۈڭلار! چۈنكى ئۇنىڭ ۋەدىسى مۇتلەق، سۆزى ھەق، جازاسى شىددەتلىكتۇر. مەن ۋە سىلەر، ھەر ۋاقىت تىرىك بولغان، ئالەملەرنى ياراتقان ئاللاھ تائالاھقا يېپىشتۇق، ئۇنىڭغا تاياندۇق، ئۇنىڭغا ئىشەندۇق، ئۇنىڭدىن ياردەم تىلەيمىز. ئەڭ ئاخىرى ئۇنىڭ دەرگاھىغا بارىمىز. ئاللاھ تائالاھ، مېنى ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارنى ھىمايە قىلسۇن!...» دىدى.

رامىزان شەرىپىنىڭ ئون يەتتىنچى كۈنى جۈمە، تاڭ قۇياشى چىقىش ئالدىدا ئىدى. بىر ئازدىن كېيىن، تارىختىكى ئەڭ خەتەرلىك، ئەڭ تەڭپۇڭسىز، ئەڭ مۇھىم ۋە ئەڭ ئۇلۇغ ئۇرۇشى باشلىناتتى... بىر تەرەپتە ئالەملەرنىڭ پەخرى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ۋە جانلىرىنى پىدا قىلىشتا ھىچ ئارقىغا قەدەم باسمايدىغان ئازغىنە ئاسخابى؛ يەنە بىر تەرەپتە بولسا، ئىسلامنى بۆشۈك ھالىتىدە ئوجۇقتۇرماق، ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەبىبى بولغان بىر پەيغەمبەرنى يوق قىلىش ئۈچۈن توپلانغان، بىر توپ ئۆزىنى بىلەلمەي قالغان ئازغۇن كاپىر بار ئىدى. ئەپسۇسلىنارلىق يېرى شۇكى، بۇلارنىڭ ئىچىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تۇققانلىرىمۇ بار ئىدى. ئۇلار سۆيۈملۈك جىيەنى بىلەن جەڭ قىلىش ئۈچۈن بەدىرگە يېتىپ كەلگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، قوشۇنىنىڭ ئىنتىزامىنى قايتىدىن كۆزدىن كەچۈرۈپ، بەرگەن ئەسكىرى تەلىماتلارنى تەكرارلىدى. بۇ ۋاقىتتا قۇرەيش مۇشرىكلىرى قارارگاھلىرىدىن چىقىپ، بەدىر ۋادىسىغا قاراپ ئېقىشقا باشلىدى. ھەممىسى دىگۈدەك ساۋۇت-دوبۇلغىلىرىنى كىيىپ، كۆرەڭلىگەن ھالدا ئىسلام قوشۇنىغا قاراپ يېقىنلىششقا باشلىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، مۇشرىكلەرنىڭ بۇ ھالىنى كۆرىشى بىلەن، ھەزىرەتى ئابۇبەكرى بىلەن چىدىرغا كىردى ۋە مۇبارەك قوللىرىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ: «كۆرۈپ تۇرۇپسەن يا رەببى! قۇرەيش مۇشرىكلىرى، پۈتۈن غورۇرى ۋە كۆرەڭلىكى بىلەن كېلىۋاتىدۇ. ئەي ئاللاھىم! ماڭا ۋەدە قىلغان ياردەم ۋە زەپىرىڭنى ئىشقا ئاشۇرىشىڭنى تىلەيمەن!... ئاللاھىم! ئەگەر شۇ بىر ئوچۇم مۇسۇلمانىنىڭ ھالاك بولۇشىنى ئارزۇ قىلساڭ، كېيىن ساڭا ئىبادەت قىلىدىغان بىرسىنى تاپالمايسەن!...» دەپ جانابى ئاللاھقا يالۋۇرۇپ دۇئا قىلىشقا باشلىدى.

بۇ شەكىلدە، توختىماي بىر نەچچە قېتىم ئاللاھ تائالاھتىن ياردەم تىلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يۈرەكنى ئېزىدىغان، قەلبىلەرنى لەرزىگە سالغان يالۋۇرۇشلىرى نەتىجىسىدە ئۆزىنى يوقۇتۇپ، ياغلىقىنىڭ مۇبارەك مۈرىسىگە سېرىلىپ چۈشۈپ كەتكۈچە داۋاملاشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مەسۇم ھالىغا چىدىيالمىغان، ھەزرىتى ئابۇبەكرى، مۇبارەك ياغلىقنى يەردىن ئېلىپ، پەيغەمبەرىمىزنىڭ مۇبارەك مۈرىسىگە قويۇپ: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! بۇ قەدەر يالۋۇرغىنىڭىز يېتەر ئەمدى!... ئاللاھتىن ھىچ توختىماستىن تىلىدىڭىز! ئاللاھ تائالاھ، چوقۇم سىزگە ۋەدە قىلغان زەپەرنى بىرىدۇ، دەپ تەسەللى بەردى. شۇنىڭ بىلەن ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى: بۇ جامائەت (بەدىردىكى)، پات يېقىندا مەغلۇبىيەتكە ئۇچراپ، ئارقىسىغا قاچىدۇ. ئەڭ توغرىسى ئۇلارغا كېلىدىغان ئازاپ، قىيامەت كۈنىدىكى ئازاپتۇر، ئۇ ئازاپ ئەڭ قورقۇنچ ۋە ئەڭ دەھشەتلىك ئازاپتۇر، دىگەن ئايەتنى ئوقۇپ چىدىردىن چىقتى. (قەمەر سۈرىسى، 45~44-ئايەت، مەنىسى)

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، قوشۇنىنىڭ ئالدىغا كېلىپ، شانۇ-شەۋكەتلىك ئاسخابىغا: «ئەي ئىمان ئېيتقانلار! سىلەر، دۈشمەن كۈچى بىلەن ئۇدۇلمۇ-ئۇدۇل كەلگەندە، ھەرگىز چېكىنمەڭلار ۋە ئاللاھ تائالاھنى ياد ئېتىڭلاركى قۇرتۇلىسىلەر... سەبىر قىلىپ ۋەدەڭلاردا تۇرۇڭلار، چۈنكى ئاللاھ تائالاھ سەبىر قىلغانلار بىلەن باراۋەردۇر» دىگەن ئايەتنى ئوقۇدى. (ئەنفال سۈرىسى، 46~45-ئايەت، مەنىسى)

بۇ ئۇرۇش، كوللىكتىپ بولۇپ، دۈشمەن بىلەن جەڭ قىلىدىغان تۇنجى ئۇرۇش ئىدى. ئۇرۇش باشلىنىش ئالدىدا، قەلبىلەرنى ھاياجانلىق قاپلىغان ئىدى. پۈتۈن ئاسخابى كېرەم، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ «ئاللاھنى ياد ئېتىڭلار» دىگەن سۆزىگە ئاساسەن، ھەممىسى بىرلىكتە: «ئاللاھۇ ئەكبەر!... ئاللاھۇ ئەكبەر!...» دىيىشكە ۋە زەپەر قازىنىشى ئۈچۈن، ئاللاھ تائالاھقا يالۋۇرۇشقا باشلىدى. ئەمدى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بىر ئىشارىتىگىلا قاراشلىق قالغان ئىدى خالاس.

ئۇ زامانلاردىكى ئادەت بويىچە، ئىككى قوشۇن جەڭگە كىرىشتىن بۇرۇن، ھەر ئىككى تەرەپتىن بىر پەلۋان چىقىرىپ، بىرگە-بىر تۇتۇشاتتى. بۇنداق قىلغاندا ھەر ئىككى تەرەپنىڭ جەڭگە بولغان شىددىتى ۋە ھەۋىسى ئېشىپ، ئۇرۇش قىزغىنلىقى ھاسىل بولغان بولاتتى. ئەمما مۇشرىكلەردىن ئامىر بىن ھادرامى بۇ قائىدىنى بۇزۇپ ئىسلام قوشۇنىغا ئۇق ئاتتى، يا ئوقى مۇھاجىرلاردىن مىھجاغا تېگىپ ئۇنى شېھىت قىلدى. ئۇنىڭ مۇبارەك روھى جەننەتكە كۆتۈرۈلدى. پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەپەندىسى، بۇ تۇنجى شېھىت ئۈچۈن، «مىھجا، شېھىتلەرنىڭ ئەپەندىسى» دەپ خوش-خەۋەر بەردى. ئاسخابى كېرەم ئورۇنلىرىدا تۇرالماي قالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرى كەلمىگەنلىكى ئۈچۈن، بىر قەدەم ئالدىغا باسالمايتتى. ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرى يانار تاغدەك يېنىشقا باشلىغان ئىدى!...

بۇ چاغدا مۇشرىك قوشۇنىدىن ئۈچ كىشىنىڭ ئالدىغا قاراپ ماڭغانلىقىنى كۆردى. بۇلار: رەبىئا ئوغۇللىرىدىن ئازغۇن ئىسلام دۈشمەنلىرى ئۇتبە، قېرىندىشى شەيبە ۋە ئوغلى ۋەلىد ئىدى. مۇھاجىرلارغا قاراپ: ئىچىڭلاردا بىز بىلەن تۇتۇشىدىغان كىم بار؟ دىدى. ئاسخابى كېرەمدىن ئەڭ بۇرۇن ھەزرىتى ئەبۇ ھۇزەيفە، دادىسى ئۇتبە بىلەن مەيدانغا چۈشۈش ئۈچۈن چىقىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: سەن توختا! دىدى. مەدىنىلىك ئەسكەرلەردىن ئافرا ھاتۇن ئوغۇللىرى: مۇئاز، مۇئاۋۋەز ۋە ئابدۇللاھ بىن رەۋھا ئالدىغا چىقتى. ئۇتبە، شەيبە ۋە ۋەلىد ئۇلارغا تىكىلىپ، قوللىرىدا قىلىچ تۇتقان ھالدا ساقلاۋاتاتتى.

مۇشرىكلەر: سىلەر كىم؟ دەپ ئۇلارنى تونۇشلۇق بېرىشكە تەلەپ قىلدى. ئۇلار: مەدىنىلىك مۇسۇلمانلار، دىيىشى بىلەن، مۇشرىكلەر: بىزنىڭ سىلەر بىلەن ئىشىمىز يوق! بىزگە ئابدۇلمۇتەللىپ ئوغۇللىرى كېرەك، ئۇلار بىلەن ئۇرۇشىمىز، دىدى ۋە ئىسلام قوشۇنىغا قاراپ: يا مۇھەممەت! بىزگە ئۆز قەۋمىمىزدىن بىزگە ماس كەلگەنلەرنى چىقار! دەپ ۋارقىرىدى.

رەسۇل ئەكرەم سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، مەيداندىكى بۇ ئۈچ ئەزمەت ئاسخابى ئۈچۈن دۇئا قىلغاندىن كېيىن، ئورۇنلىرىغا قايتىشقا ئەمىر قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئاسخابىغا كۆز يۈگۈرتۈپ: ئەي ھاشىم ئوغۇللىرى! تۇرۇڭلار! ئاللاھ تائالاھنىڭ نۇرىنى، باتىل دىنلىرى بىلەن ئۆچۈرۈش ئۈچۈن كەلگەنلەرگە، ھەق يولىدا قىلىچ چېپىڭلار، ئاللاھ تائالاھ، بۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبىرىڭلارنى ئەۋەتتى. تۇر، يا ئۇبەيدە! تۇر، يا ھامزا! تۇر، يا ئالى! دىدى.

ئاللاھ تائالاھنىڭ شىرلىرى ھەزرىتى ھامزا، ھەزرىتى ئالى ۋە ھەزرىتى ئۇبەيدە باشلىرىغا دوبۇلغا كىيىپ مەيدانغا قاراپ ماڭدى. ئۇلارنىڭ ئالدىغا كېلىشى بىلەن، مۇشرىكلەر: سىلەر كىم؟ ئەگەر بىزگە ماس كەلسەڭلار ئۇرۇشىمىز، دىدى. ئۇلار: مەن ھامزا! مەن ئالى! مەن ئۇبەيدە! دىيىشى بىلەن، مۇشرىكلەر: سىلەرمۇ بىزدەك شەرەپلىك ئىكەنسىلەر، جەڭگە تەييار بولدۇق، دىدى. باتۇر ئىسلام ئەسكەرلىرى، بالدۇر ئۇلارنى ئىمانغا دەۋەت قىلسا، ئۇلار قوبۇل قىلمىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۈچى تەڭلا قىلىچلىرىنى سۇغۇرۇپ ئۇلارغا ئېتىلدى. ھەزرىتى ھامزا بىلەن ھەزرىتى ئالى، مۇشرىكلەردىن ئۇتبە ۋە ۋەلىدنى شۇ ھامان جېنىدىن جۇدا

قىلدى. ھەزرىتى ئۇبەيدە بىلەن شەيبە ھەر ئىككىسى يارىدار بولدى. ھەزرىتى ھامزا بىلەن ھەزرىتى ئالى كېلىپ شەيبەنى ئۆلتۈردى. ھەزرىتى ئۇبەيدەنى قۇچاقلاپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا ئېلىپ كەلدى.[120]

ھەزرىتى ئۇبەيدە بىن ھارىسنىڭ مۇبارەك ئوشۇقۇدىن قان ۋە ئىلىك ئېقىۋاتقان ئىدى. ئۇ بۇ ھالى بىلەن ھېساپلاشماستىن، پەيغەمبەرىمىزگە: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! مەن ئۆلسەم شېھىت بولامدىمەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر: شۇنداق، سەن شېھىت بولىسەن! سەن جەننەتكە كىرىسەن، دەپ خوش-خەۋەر بەردى. (ھەزرىتى ئۇبەيدە، ئۇرۇشتىن قايتىش يولىدا، سافرا دىگەن يەردە ۋاپات بولدى.)

تۇنجى جەڭدىلا ئۈچ مۇھىم ئادىمىنى يوقاتقان مۇشرىكلەر، تەمتىرەپ قېلىشتى. ئەبۇ جەھىل قوشۇنىنىڭ كەيپىياتىنى يۇقىرى كۆتۈرۈش ئۈچۈن، «سىلەر، ئۇتبەنىڭ، شەيبەنىڭ، ۋەلىدنىڭ ئۆلۈمىدىن ئەنسىرەپ كەتمەڭلار! ئۇلار ئالدىراقسانلىق قىلىپ، بىكار-بىكاردىن ئۆزىنى ئۆلۈمگە تۇتتۇپ بەردى. قەسەم ئىچىمەنكى، مۇسۇلمانلارنى تۇتتۇپ كېلىپ، ئارقانلارغا باغلىمىغۇچە، ھەرگىز قايتمايمىز!...» دەپ تەسەللى بېرىشكە تىرىشاتتى.

قەھرىمان ئاسخابى كېرەم بولسا، بۇ مۇشرىك قوشۇنىنى، بالدۇراق قىلچىلىرىدىن ئۆتكۈزۈش ئۈچۈن تەقەززا بولاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزمۇ، « ئەي ئاللاھىم! ماڭا ۋەدە قىلغان ياردەم ۋە زەپىرىڭنى ئىشقا ئاشۇرىشىڭنى تىلەيمەن!... ئاللاھىم! ئەگەر شۇ بىر ئوچۇم مۇسۇلماننى ھالاك بولۇشىنى ئارزۇ قىلساڭ، كېيىن ساڭا ئىبادەت قىلىدىغان بىرسىنى تاپالمايسەن!...» دىگەن دۇئانى ئاغزىدىن چۈشۈرمەي تەكرارلايتتى.

مۇشرىك سەپلىرىدىن، قۇرەيشنىڭ ئەڭ جاسارەتلىك ۋە ئەڭ ئۇستا ئوقچىسى ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئوغلى ئابدۇراخمان ئوتتۇرغا چىقىپ ئۇلارغا مەيدان ئوقىدى. مۇسۇلمان ئەسكەرلەر سېپىدىن بىرسىنىڭ، دەرھال قىلچىنى ئېلىپ ئاتلانغانلىقى كۆزگە چېلىقتى. بۇ كىشى، تۇنجى مۇسۇلمان بولۇش ۋە سىددىق ماقامى بىلەن شەرەپلەنگەن، پەيغەمبەرلەردىن كېيىنكى ئەڭ ئۇلۇغ ئىنسان، قەھرىمان ئابۇبەكرى ئىدى... ئوغلى بىلەن دوئىلغا چۈشۈش ئۈچۈن كېتىپ باراتتى. بۇنى كۆرگەن ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، ئۇنىڭغا: يا ئابۇبەكرى! سەن، شۇنى بىلەمسەنكى! سەن مېنىڭ كۆزۈم ۋە قۇلىقىم ئورنىدا تۇرىسەن، دەپ ئۇنى توسۇپ قالدى. ئابۇبەكرى سىددىق ئوغلىغا: ئەي شەرەپسىز! مېنىڭ بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىڭ قەيەردە قالدى؟ دىگەن پېتى ئۆزىگە كېلەلمىدى.

پەيغەمبەرلەرنىڭ سۇلتانى ھەبىبى ئەكرەم ئەپەندىمىز، يەرگە ئېگىلىپ بىر سىقىم قۇم ئالدى-دە، دۈشمەن تەرەپكە چېچىپ تۇرۇپ: «قارا يۈزلەردىن بولسۇن!... ئاللاھىم! ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرىگە قورقۇ سالغىن، پۇتلىرىغا تىترەك ئولاشسۇن!» دىدى ۋە ئاسخابىغا قاراپ: «ھۇجۇمغا تەييارلىنىڭلار!... ھۇجۇم!» ئەمرىنى بەردى. بۇ ئىشارەتنى تۆت كۆزى بىلەن ساقلاپ تۇرغان شەرەپلىك ئاسخابى، ئالدىنئالا بېرىلگەن تەلىمات بويىچە ھەرىكەتكە ئۆتتى. «ئاللاھۇ ئەكبەر!... ئاللاھۇ ئەكبەر!...» ئاۋازلىرى ئىچىدە، ئوقلار ۋىژىلداشقا، تاشلار ئۇچۇشقا، نەيزىلەر قالقانلارغا ئۇرۇلۇشقا باشلىدى... ئاللاھ تائالانىڭ شىرلىرى: ھەزرىتى ھامزا ئىككى قولىدا ئىككى قىلىچنى تۇتتۇپ، ھەزرىتى ئالى، ھەزرىتى ئۆمەر، زۇبەيىر بىن ئاۋۋام، ساد بىن ئەبى ۋاككاس، ئەبۇ دۇجانە، ئابدۇللاھ بىن جاھشلار مۇشرىك سەپلىرىنىڭ بۇ بېشىدىن كىرىپ ئۇ بېشىدىن چىقىۋاتاتتى. كاپىرلار پات-پاراق بولۇشاتتى. ئۇلارنىڭ ھەر بىرسى ئۆتكىلى بولمايدىغان قەلئە ھالىغا كەلگەن ئىدى. «ئاللاھۇ ئەكبەر!... ئاللاھۇ ئەكبەر!...» سادالىرى ئالەمنى بىر ئالغان ئىدى. ئاللاھ تائالانىڭ، شان-شۆھرىتىنىڭ ئۇلۇغلىقى، كاپىرلارنىڭ مىڭىسىگە مىق قاققاندەك كىردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ھەر ۋاقىت تىرىك بولغان! ئالەملەرنى ياراتقان ئاللاھىم!» دىگىنىچە ئاللاھ تائالاھقا يالۋۇراتتى. ھەزرىتى ئالى: «بەدىر ئۇرۇشىدا، ھەممىمىزدىن جاسارەتلىك بولغىنى، ئەڭ قەھرىمانى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئىدى. مۇشرىك سەپلىرىگە ئەڭ يېقىن تۇرغانمۇ ئۇ ئىدى. بىزنى قىستاپ كەلگەندە، ئۇنىڭ قېشىغا كېلىشكە مەجبۇر بولغان ئىدۇق» دىگەن ئىدى.

مۇشرىكلەر، رەئىسى بولغان ئەبۇ جەھىلنى قوغداپ، ئوتتۇرسىغا ئېلىشتى. ئىچلىرىدىن بىرسىنى ئەبۇ جەھىلنىڭ سىياقىدا كىيگۈزدى. بۇ بېتەلەيىنىڭ ئىسمى ئابدۇللاھ بىن مۇنزىر ئىدى. ھەزرىتى ئالى ئۇنىڭ ئۈستىگە ئېتىلدى. ئەبۇ جەھىلنىڭ كۆز ئالدىدا ئابدۇللاھنىڭ كاللىسىدىن كەستى. ئەبۇ كايسىنىمۇ ئۇنىڭ سىياقىدا كىيگۈزدى. ئۇنى ھەزرىتى ھامزا ئۆلتۈردى.

ھەزرىتى ئالى بىر مۇشرىك بىلەن ئېلىشىۋاتاتتى. مۇشرىكنىڭ قىلىشى ئۇنىڭ قالقىنىغا قىسىلىپ قالدى. ھەزرىتى ئالى شەمشىرىنى ئۇنىڭ ساۋۇت كىيگەن بەدىنىگە ئۇرۇشى بىلەن، ساۋۇتلىرى بىلەن قوشۇلۇپ، مۈرىسىدىن تاكى قورساقىچە ئىككى بولۇپ كەتتى. بۇ

---

[120]ئىبنى ھشام، ئەس-سىرە،I،708؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،17.

چاغدا، مۇشرىكنىڭ بېشى ئۈستىدە بىر قىلچىنىڭ پارلاپ تۇرغانلىقىنى كۆردى. دەرھال بېشىنى ئەگدى. قىلىچ ئىگىسى: «ئال! بۇ ھامزا بىن ئابدۇلمۇتەللىپتىن» دېيىشى بىلەن، مۇشرىكنىڭ بېشى يەرگە چۈشتى. ھەزرىتى ئالى شۇنداق بىر قاراپ، ئۇنىڭ تاغىسى ھەزرىتى ھامزانىڭ ئىككى قىلىچ بىلەن ئېلىشىۋاتقان ھالىتىنى كۆردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابىنىڭ بۇ باتۇرانە ھالىتىنى كۆرۈپ، «ئۇلار، ئاللاھ تائالاھنىڭ يەر يۈزىدىكى شىرلىرى» دەپ ئۇلارغا ئىسپات بولغان ئىدى.

بىر چاغدا، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدا ئېلىشىۋاتقان ھەزرىتى ئۇكاشەنىڭ قىلىچى سۇنۇپ كەتتى. بۇنى كۆرگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، يەردىن بىر كالتەكنى ئۇنىڭغا ئۇزاتتى ۋە: «يا ئۇكاشە! بۇنىڭ بىلەن ئۇرغىن!» دېدى. ئۇكەشە، كالتەكنى قولىغا ئالار-ئالمايلا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۆجىزىسى بىلەن پارلاق، ئۆتكۈر بىر قىلىچقا ئايلاندى. جەڭ ئاياغلاشقىچە بۇ قىلىچ بىلەن نۇرغۇن مۇشرىكنى ئۆلتۈردى.

رەسۇلۇللاھ بىر تەرەپتىن ئېلىشىپ، بىر تەرەپتىن ئاسخابىنى ھاياجانغا سالىدىغان، «كۈچ-قۇدرەت ئىگىسى ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلىمەنكى، بۈگۈن جانابى ئاللاھنىڭ رىزاسى ئۈچۈن، سەبىر ۋە قەسەم بىلەن ئېلىشقان، ئارقىسىغا قارىماي ئېلىشىپ ئۆلگەنلەرنى، ھەق تائالاھ مۇتلەق جەننىتىگە قويىدۇ» دېگەن شۇ مۇبارەك ھەدىسىنى سۆزلىشى بىلەن، ئۇمەيىر بىن ھۇمام: «نەقەدەر گۈزەل! نەقەدەر گۈزەل! دېمەك جەننەتكە كىرىشىم ئۈچۈن، شېھىت بولۇشتىن باشقا بىر نەرسە لازىم ئەمەس ئىكەن» دېگىنىچە، تېخىمۇ شىددەتلىك ھۇجۇم قىلىشقا باشلىدى. بىر تەرەپتىن دۈشمەن بىلەن ئېلىشىپ؛ بىر تەرەپتىن، «ئاللاھ تائالاھقا ماددى نەرسىلەر ئۈچۈن ئەمەس، پەقەت ھەق تائالاھنىڭ قورقۇسى، ئاخىرەت ئەمىلى، جىھاتقا سەبىر ۋە قەسەم بىلەن كىرىش، بۇنىڭ سىرتىدىكى پۈتۈن نەرسىلەر مۇتلەق تۈگەيدۇ!...» دەيتتى. ئۇ تاكى شېھىت بولغىچە جەڭ قىلغان ئىدى.

جەڭ بارغانسىرى شىددەتلىنىشكە باشلىدى... بىر ساھابىغا ئەڭ ئاز ئۈچ مۇشرىك توغرا كېلەتتى. ئۆچكە قارشى بىر قىلىچ چاپقان شەرەپلىك ئاسخابىنى ھېچبىر نەرسە قورقۇتالمىغان ئىدى. «ئاللاھۇ ئەكبەر!... ئاللاھۇ ئەكبەر!...» دەپ قايتىدىن كۈچ ئالاتتى. قىلىچ چېپىشتىن ھېچ توختاپ قالمايتتى. توساتتىن مۇشرىكلەرنىڭ ھۇجۇمى كۈچەيدى، ئاسخابى كېرەم تىركىشىپ قالدى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئابۇبەكرى بىلەن خورما شاخلىرىدىن ياسالغان چېدىرغا كىردى ۋە ئاللاھ تائالاھقا: «يا رەببى! ماڭا ۋەدە قىلغان ياردىمىڭنى ئاتا قىلغىن!...» دەپ يالۋۇرۇشقا باشلىدى. دەل شۇ چاغدا، ئاللاھ تائالاھتىن ۋەھى كېلىپ، «ئۇ ۋاقىت، ئاللاھتىن ياردەم ۋە زەپەر تىلىگەن ئىدىڭلار، ئۇ سىلەرگە، ‹مەن سىلەرگە ئارقا-ئارقىدىن مىڭ پەرىشتە ئەۋەتىمەن› دەپ دۇئارىڭلارنى قوبۇل قىلغان ئىدى. (ئەنفال سۈرىسى، 9-ئايەت، مەنىسى) پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، دەرھال ئورنىدىن تۇردى-دە: «خوش-خەۋەر يا ئابۇبەكرى! ئاللاھ تائالاھتىن ياردەم كەلدى! قارا شۇ جەبرائىلدۇر. قۇم بارخانلىرى ئۈستىدە، ئاتنىڭ يۈگەنلىرىنى تۇتۇپ، قوراللىق تۇرىدۇ، ئەمىر ساقلاپ قالدى» دېدى.

ئەنفال سۈرىسىگە ئاساسەن، جانابى ئاللاھ مەلەكلەرگە: «ئۇ ۋاقىت رەببىڭ پەرىشتىلەرگە، (مۇسۇلمانلارغا ياردەم ۋە نۇسرەت ھەققىدە) مەن سىلەر بىلەن بىرگە دېگەن ئىدى. قېنى مۆمىنلەرگە، (غەلبە خەۋىرى بىلەن يۈرەكلىرىگە) قەسەم روھى ئاتا قىلىڭلار، مەن ئەمدى كاپىرلارنىڭ يۈرەكلىرىگە دەھشەت ۋە قورقۇنچ كىرگۈزىمەن. ئۇلارنىڭ بويۇنلىرىنىڭ ئۈستىدىن كېسىڭلار، ئۇرۇڭلار ئۇلارنىڭ بارماقلىرىغا!... چۈنكى ئۇلار، ئاللاھ تائالاھ ۋە پەيغەمبەرىگە قارشى چىقتى. كىم ئاللاھ تائالاھقا ۋە پەيغەمبەرىگە قارشى چىقسا، ئاللاھ تائالاھنىڭ جازاسى ۋە غەزىپى بەكمۇ دەھشەتلىكتۇر!» دېدى. (ئەنفال سۈرىسى، 13~12-ئايەت، مەنىسى)

بۇ ئەمرنى تاپشۇرۇپ ئالغان جەبرائىل، مىكائىل ۋە ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام، يانلىرىغا مىڭ تالدىن پەرىشتە ئېلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىغا، ئالدى-كەينى، ئوڭ-سول بولۇپ ئورۇنلاشتى.[121]

جەبرائىل ئەلەيھىسسالام بېشىغا سېرىق رەڭلىك بىر بۇقۇش، باشقا پەرىشتىلەر بولسا، ئاق رەڭلىك بۇقۇش باغلىۋالغان ئىدى. ئاق رەڭلىك ئاتلارغا مىنىشكەن ئىدى. ئالەملەرنىڭ پەخرى ئاسخابىغا: «مەلەكلەر ئالامەتلىك ۋە نىشانلىقتۇر. سىلەرمۇ ئۆزەڭلارغا بىرەر ئالامەت ۋە نىشان بىكىتىڭلار!» دېدى. زۇبەيىر بىن ئاۋۋام بېشىغا سېرىق، ئەبۇ دۇجانە قىزىل رەڭلىك رەخىت، ھەزرىتى ئالى ئاق رەڭلىك بىر تۇغ، ھەزرىتى ھامزا مەيدىسىگە تۆگە قۇشىنىڭ قانىتىنى تاقىۋالدى. پەرىشتىلەرنىڭ جەڭگە كىرىشى بىلەن ئەھۋال ئۆزگەردى. ئاسخابى كېرەم ئالدىدىكى كاپىرلارغا قىلىچ ئۇرار-ئۇرماستىن، ئۇلارنىڭ بېشى يەرگە چۈشەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىدا ھېچ كۆرۈپ باقمىغان كىشىلەر ئېلىشىۋاتاتتى.

---

[121] ۋاكدى، ئەل-مەگازى، I،57؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،16؛ ھاكىم ئەل-مۇستەدرەك، III،72.

ھەزرىتى سەھل: «بەدىر ئۇرۇشىدا، ھەر بىرىمىز بىر مۇشرىكنىڭ بېشىغا قىلىچ ئۇرۇشىمىز بىلەن، قىلىچ تېگەر-تەگمەيلا بېشى بويىندىن ئاجىراپ چۈشكەنلىكىنى كۆردۇق!...» دىگەن ئىدى.

## ئەبۇ جەھلىنىڭ ئۆلتۈرۈلىشى

مۇشرىكلەرنىڭ بايراقچىسى ئەبۇ ئەزىز بىن ئۇمەيىر ئەسىرگە چۈشتى. قوماندانى ئەبۇ جەھىل بولسا، مۇشرىكلەرنى جاسارەتلەندۈرۈش ئۈچۈن توختىماستىن شېئىرلار ئوقۇپ، ئەسكەرلەرنىڭ روھىنى كۆتۈرۈشكە تىرىشاتتى. ئانام مېنى مۇشۇ كۈنلەر ئۈچۈن تۇغدى دېگىنىچە ئېلىشاتتى ۋە ياشلارنى جاسارەتلەندۈرەتتى.

مۇشرىكلەردىن ئۇبەيدە بىن سائىد، بېشىدىن پۇتىغىچە ساۋۇت كىيگەن بولۇپ، پەقەت كۆزىلا ئوچۇق ئىدى. ئاتنىڭ ئۈستىدە بىر ئۇياققا، بىر بۇياققا قاراپ، «مەن ئەبۇ زاتۇلكەرىش! مەن ئەبۇ زاتۇلكەرىش!» يەنى مەن ئەڭ چوڭ قورساقلىق، قورساقلارنىڭ دادىسى دەپ، ئۆزىچە باشقىلارغا مەيدان ئوقۇيتتى. قەھرىمان ئىسلام ئەسكىرى ھەزرىتى زۇبەيىر بىن ئاۋۋام، ئۇنىڭ كۆزىنى نيشانلاپ تۇرۇپ، «ئاللاھۇ ئەكبەر!» دەپ نەيزىسىنى ئاتتى. ئۇ ئاتتىن يۇمۇلاپ چۈشتى. ھەزرىتى زۇبەيىر ئۇنىڭ قېشىغا بارغىنىدا ئۇ ئاللىبۇرۇن ئۆلگەن ئىدى. پۇتى بىلەن ئۇنىڭ ئىڭىكىنى دەسسەپ تۇرۇپ مىڭ تەسلىكتە نەيزىنى تارتىپ چىقاردى. نەيزىنىڭ ئۇچى ئەگىلىپ كەتكەن ئىدى. ھەزرىتى زۇبەيىرنىڭ بەدىر ئۇرۇشىدا كۆرسەتكەن تۆھپىسى بەكمۇ يۇقىرى ئىدى. بەدىنىدە يارىلانمىغان يەر قالمىغان ئىدى. ئوغلى ئۇرۋە: «دادام ئۈچ تانە ئېغىر قىلىچ زەربىسى يىگەن ئىدى. بۇلاردىن بىرسى بويىنىدا ئىدى. قىلىچ ئىزى ئۇ قەدەر چوڭقۇر ئىدىكى، بارمىقىمنى قويسام پېتىپ كېتەتتى» دىگەن ئىدى.

ئابدۇراخمان بىن ئاۋپمۇ قىيا-چىيا مۇشرىكلەر بىلەن جان-جەھلى بىلەن ئېلىشقان بولۇپ، ئېقىۋاتقان قانلىرىغا قاراپمۇ قويماي، ئالدىغا كەلگەننى ئۇرۇپ-چاپاتتى. ھەزرىتى ئابدۇراخمان شاھىت بولغان بىر ھەدىستە: «بىر چاغدا ئالدىمدا ھىچكىم قالمىغان ئىدى. ئوڭ-سولۇمغا قارىسام ئىككى ئەنسارىنى كۆردۈم. بۇلاردىن ئەڭ كۈچلۈك ۋە يوغان بولغان بىرسى بىلەن ئېلىشىپ باققۇم كەلدى. بۇ ئىككى يىگىتتىن بىرسى ماڭا شۇنداق كۆز يۈگۈرتكەندىن كېيىن، ئۇ يىگىت: ئەي تاغا! ئەبۇ جەھلنى تونۇمسەن؟ دىدى. مەن: شۇنداق تونۇيمەن، ئەبۇ جەھلنى نىمە قىلىسەن؟ دىدىم. ئۇ يىگىت: مېنىڭ ئاڭلىشىمچە رەسۇلۇللاھقا ئاغزىنى بۇزىدىكەن، ئاللاھ تائالاھقا قەسەم ئىچىمەنكى، ئۇنى كۆرسەم، ئۇنى ئۆلتۈرگىچە ياكى ئۆزەم ئۆلگۈچە ئۇنى بوش قويمايمەن، دىدى. بىر ياش يىگىتنىڭ ھاياجان ئىچىدە ئېيتقان قەتئى ۋە كەسكىن سۆزىنى ئاڭلاپ ھەيران قالدىم.

بۇ ئىككى ياش يىگىتنىڭ يەنە بىرسىمۇ ماڭا بىر قۇر قارىۋىتىپ، ئۇنىڭ سۆزلىرىنى تەكرارلىدى. بۇ چاغدا ئەبۇ جەھلنى كۆردۈم. ئۇ قۇرەيش ئەسكەرلىرىنىڭ ئىچىدە ھىچ توختىماستىن ھەرىكەت قىلىپ تۇراتتى. مەن: ھەي ياش يىگىتلەر! ئۇياق-بۇياققا تېپىرلاپ تۇرغان شۇ كىشى، ئەبۇ جەھل، دىدىم. ئۇلار دەرھال ئەبۇ جەھل تەرەپكە قاراپ ئىلگىرلەشكە باشلىدى. بۇ ئىككى ياش يىگىت، ئافرا خانىمنىڭ ئوغۇللىرى مۇئاز ۋە مۇئاۋۋەز ئاكا-ئۇكىلار ئىدى. بۇ پەيتتە پەلۋان مۇئاز بىن ئامىر، ئەبۇ جەھلىنىڭ قېشىغا يېقىنلىشىش پۇرسىتىنى تاپتى. ئۆزۈن قۇيرۇقلۇق بىر ئاتقا مىنگەن ئەبۇ جەھلگە ئېتىلىپ بېرىپ، ئۇنىڭ بىر پاچىقىنى كېسىپ ئۈزىۋەتتى. شۇنىڭ بىلەن دادىسىنى قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن كەلگەن، تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئوغلى ئىكرىمە، ھەزرىتى مۇئاز بىن ئامىر بىلەن ئېلىششقا باشلىدى. دەل شۇ چاغدا، مۇئاز ۋە مۇئاۋۋەز ئاكا-ئۇكىلار، لاچىندەك ئالدىغا شۇڭغىدى. ئالدىغا كەلگەننى قىرىپ-چېپىپ ئەبۇ جەھلگە يېقىنلاشتى. قىلچىلىرى بىلەن ئۇنى مىدىرمىغىچە چاپتى.

ھەزرىتى مۇئاز بىن ئامىر بولسا، ئىكرىمە بىلەن ئېلىشقاندا قولى يارىلانغان ئىدى. مۇبارەك قولى بېلىكىدىن كېسىلىپ ساڭگىلاپ قالغان ئىدى. ھەزرىتى مۇئاز بىن ئامىرنىڭ قولى بىلەن ئوينىغىدەك ۋاقتى يوق ئىدى. كېسىلگەن قولىنى پەقەت تېرىلىرى تۇتۇپ تۇراتتى. شۇنداق ھالەتتىمۇ ئېلىشىۋاتاتتى. «ئاللاھۇ ئەكبەر!...» نەقەدەر كۈچلۈك ئىمان!... قاراشقىمۇ جۈرئەت قىلغۇسىز مەنزىرە بۇ!... ھەزرىتى مۇئاز بىردەم ئېلىشقاندىن كېيىن، ھەرىكەتلىرىنىڭ قولاشمىغانلىقىنى ھىس قىلدى. بۇنىڭ سەۋەبى كېسىلگەن قولى ئىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ قولىنى پۇتىنىڭ ئاستىغا قويۇپ يۇلۇپ تاشلىۋەتتى...[122]

ئازغۇن ئىسلام دۈشمەنلىرىدىن، نەۋفەل بىن ھۈۋەيلىد، قۇرەيشنىڭ ئەڭ كۆزگە كۆرۈنگەن باتۇرلىرى ئىدى. توختىماستىن ۋارقىراپ، مۇشرىك قوشۇنىغا ھاياجان ۋە غەيرەت بىرىشكە كۈچەيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭ بۇ ھالىنى كۆرۈپ، «ئاللاھىم! نەۋفەل بىن ھۈۋەيلىدكە قارشى ماڭا ياردەمچى بولغىن، ئۇنىڭ ھەققىدىن كەلگىن» دەپ دۇئا قىلدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ شىرى ھەزرىتى

[122] بۇخارى، «مەگازى»، 8؛ مۇسلىم، «جىھات ۋە سىھەر»، 147؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 634،I.

ئالى، نەۋفەل دىگەن مۇشرىكنى كۆرشى بىلەن ئۇنىڭغا ئېتىلدى. ئۇنىڭغا شۇنداق بىر قىلىچ ئۇردىكى، پاچاقلىرىدا ساۋۇت بولغان تەغدىردىمۇ، ئىككى پاچىقى بىراقلا ئۈزۈلۈپ كەتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن كاللىسىنى كېسىپ تاشلىدى.[123]

بىلال خەبەشىنى ئوتتەك قۇملارغا ياتقۇزۇپ، مەيدىسىگە يوغان تاشلارنى قويغان ئۇممەييە بىن ھالەف، ئەڭ ئازغۇن مۇشرىكلەردىن ئىدى. رەسۇلۇللاھ سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزگە ھەر تۈرلۈك ئىشكەنجىلەرنى يېپىشتا پۇرسەت قاچۇرمىغان، ئەڭ چوڭ ئىسلام دۈشمىنىمۇ، بەدىر ۋادىسىدا مۇشرىكلەرنى جانلاندۇرۇشقا تىرىشاتتى. ئىسلام نۇرىنى ئۆچۈرۈش ئۈچۈن تىنىم تاپمايتتى. ئۇنىڭ بۇ ھالىنى كۆرگەن ھەزرىتى بىلال، قىلىچىنى يالاڭغاچلاپ ئۇنىڭ ئالدىغا كەلدى ۋە «ئەي كۇپۇرلۇقنىڭ بېشى بولغان ئۇممەييە بىن ھالەف! ... سەن قۇرتۇلساڭ، مەن قۇرتۇلماي!» دىگىنىچە، ئۇنىڭغا ئېتىلدى. بىر تەرەپتىن، «ئەي ئەنسار قېرىنداشلار! يېتىشىڭلار! كۇپۇرلۇقنىڭ بېشى ماۋۇ يەردە!» دەپ ئاغزىدىن چىقار-چىقماس، ئاسخابى كېرەم ئۇممەييەنىڭ ئەتراپىنى قورشاپ، دەرھال تېنىدىن جۇدا قىلدى.[124]

مۇشرىك قوشۇندا ئەمدى بىرەر سەركەردىمۇ قالمىغان ئىدى. ئۇلار نىمە قىلىشنى بىلمەيتتى. ئامال تېپىپ قېچىشقا تىرىشاتتى. كۇپۇرلۇقنىڭ قەلئەسى ئۆرۈلگەن ئىدى. شانۇ-شەۋكەتلىك ئاسخابى كېرەم ئۇلارنى قوغلاپ تېرە-پېرەن قىلىۋەتتى. مۇشرىكلەردىن بىر قىسمىنى ئەسىرگە ئالدى. ئەسىرگە چۈشكەنلەرنىڭ ئىچىدە، پەيغەمبەرىمىزنىڭ تاغىسى ئاببासمۇ بار ئىدى.[125]

## غەلبە ئىشەنگۈچىلەرگە مەنسۇپ

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مۇبارەك ئاسخابىغا: نەۋفەل بىن ھۇۋەيلىد ھەققىدە بىر نەرسە بىلىدىغانلار بارمۇ؟ دەپ سورىدى. ھەزرىتى ئالى چىقىپ: يا رەسۇلۇللاھ! ئۇنى مەن ئۆلتۈردۈم، دىدى. بۇ خەۋەردىن سۆيۈنگەن پەيغەمبەرىمىز، «ئاللاھۇ ئەكبەر!» دەپ تەكبىر ئېيتتى ۋە: ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ ھەققىدىكى دۇئارىمنى قوبۇل قىلدى، دىدى.

ئۇممەييە بىن ھالەفنىڭ ئۆلتۈرۈلگەنلىكىنى ئاڭلاپ تولىمۇ خوشال بولغان ھالدا: ئاللاھقا شۈكۈر! ئاللاھ تائالاھقا شۈكۈرلەر بولسۇن! رەببىم قۇلىنى تەستىق قىلدى، دىنىنى ئۈستۈن قىلدى، دىدى.

رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز، ئەبۇ جەھىل ئۈچۈن: ئەجىبا ئەبۇ جەھىلگە نىمە بولدى، كىم بېرىپ قاراپ باقىدۇ؟ دىدى. ئۆلۈكلەر ئارىسىدىن ئۇنى ئىزدەشنى ئەمىر قىلدى. ئۇنى ئىزدەپ تاپالمىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئىزدەڭلار، ئۇنىڭ توغۇرلۇق سۆزۈم بار. ئەگەر ئۇنى تونىيالمىساڭلار تىزىدىكى تاتۇققا قاراڭلار، بىر كۈنى مەن ۋە ئۇ، ئابدۇللاھ بىن جۇدئاننىڭ زىياپىتىدە ئىدۇق. ھەر ئىككىمىز ياش ئىدۇق. مەن ئۇنىڭدىن ئازىراق چوڭ ئىدىم. بىر-بىرىمىز بىلەن چېلىشقاندا، ئۇ تىزچىلاپ يىقىلىپ چۈشتى. تىزلىرىدىن بىرسى يارىلاندى ۋە بۇ يارا ئىزى تىزىدىن يوقاپ كەتمىدى، دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئابدۇللاھ ئىبنى مەسۇد، ئەبۇ جەھىلنى ئىزدەش ئۈچۈن كەتتى. ئۇنى ياردار بىر شەكىلدە تاپتى ۋە توندى ۋە: ئەبۇ جەھىل سەنمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇنىڭ بويىنىغا دەسسەپ، ساقىلىدىن تارتىپ تۇرۇپ: ئەي ئاللاھنىڭ دۈشمىنى! ئاللا تائالاھ سېنى خور ۋە رەزىل قىلدىمۇ؟ دىدى. ئەبۇ جەھىل: نىمىشقا مېنى خور ۋە رەزىل قىلسۇن! ئەي پادىچى! ئاللاھ سېنى خور ۋە رەزىل قىلسۇن! سەن چىقىش تەس بىر يەرگە چىقىۋاپسەن، سەن ماڭا، بۈگۈن غەلبىنىڭ كىمنىڭ قولىدا ئىكەنلىكىدىن خەۋەر بەر! دىدى. ئىبنى مەسۇد ھەزرىتلىرى: غەلبە ئاللاھنىڭ رەسۇلى تەرەپتە، دىدى. ئەبۇ جەھىل دوبۇلغۇسىنى بېشىدىن چىقىرىشىغا: ئەي ئەبۇ جەھىل! مەن سېنى ئۆلتۈرىمەن، دىدى. ئەبۇ جەھىل: سەن قەۋمىڭنىڭ ئۇلۇغلىرنى ئۆلتۈرگەنلەرنىڭ تۇنجىسى ئەمەس، ئەمما سېنىڭ مېنى ئۆلتۈرىشىڭ ماڭا بەك ئېغىر كەلدى، ئەڭ بولمىغاندا بوينۇمنى مەيدەمگە يېقىن يەردىن كەسكىن، ھەيۋەتلىك كۆرۈنەي! دىدى. ئۇ كۇپۇرلۇق، مەغرۇرلۇقتا قانچىلىك دەرىجىگە كەلگەنلىكىنى ئىسپاتلاپ بەردى.

ئىبنى مەسۇد، ئەبۇ جەھىلنىڭ بېشىنى ئۆز قىلىچى بىلەن كەسمەي ئۇنىڭ قىلىچى بىلەن كەستى. ساۋۇت دوبۇلغىلىرىنى، قىلىچىنى ۋە كېسىك بېشىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئالدىغا ئېلىپ كېلىپ: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! بۇ ئاللاھ تائالاھنىڭ دۈشمىنى ئەبۇ جەھىلنىڭ بېشى، دىدى. پەيغەمبەرىمىز: ئۇ ئاللاھكى، ئۇنىڭدىن باشقا ھىچبىر ئىلاھ يوقتۇر، دىدى ۋە ئورنىدىن تۇرۇپ، ئاسخابى بىلەن ئۇنىڭ ئۆلىكىنىڭ قېشىغا باردى. ئۇ يەردە، پەيغەمبەر: ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇنكى، سېنى

---

[123] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،I،92.

[124] بۇخارى، «ۋەكالەت»، 2؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،631.

[125] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،715.

خور ۋە رەزىل قىلدى. ئەي ئاللاھ دۈشمىنى! سەن بۇ ئۈممەتنىڭ فىرئەۋۇنى ئىدىڭ، ماڭا بەرگەن ۋەدەڭدە تۇردۇڭ» دەپ ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتتى.

رەسۇلۇللاھ سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، يارىدار ئاسخابىلارنىڭ يارىلىرىنى تاڭدى. شېھىت بولغانلارنى ئىزدەپ تاپتى. مۇھاجىرلاردىن ئالتە، ئەنسارلاردىن سەككىز بولۇپ، جەمئىي ئون تۆت كىشى ئىدى. ھەممىسىنى مۇبارەك روھى جەننەتتە ئۇچۇۋاتقاندا، ئىسلامنىڭ نۇرىنى ئۆچۈرۈش ئۈچۈن ئۇرۇشقان مۇشرىكلەردىن يەتمىش كىشى ئۆلدى ۋە ئونى ئەسىرگە چۈشتى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، غەلىبىنى مۇبارەكلەش نىيىتىدە ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ۋە زەيىت بىن ھارىسەنى مەدىنىگە يولغا سالدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز شېھىتلەرنىڭ جىنازە نامىزىنى قىلىپ يەرلىككە قويدى.

مۇشرىكلەردىن يىگىرمە تۆت كىشىنىڭ جەسىتىنى قۇرۇق بىر قۇدۇققا، قالغانلىرىنى بىر ئازگاللغا تاشلاپ، قۇم بىلەن كۆمۈۋەتتى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، ئاسخابى بىلەن قۇدۇق بېشىغا كېلىپ: «ئەي قۇدۇققا تاشلانغانلار!» دىگەندىن كېيىن، ئۆلتۈرۈلگەن مۇشرىكلەرنى دادىسىنىڭ ئىسمى بىلەن قوشۇپ، «ئەي ئۇتبە بىن رەبىئا! ئەي ئۈممەييە بىن ھالەف! ئەي ئەبۇ جەھىل بىن ھىشام!... سىلەر، سىلەر پەيغەمبەرگە قارشى چىققان ناچار قەۋىم ئىدىڭلار! سىلەر، مېنى يالغانغا چىقاردىڭلار! باشقىلار بولسا، مېنى تەستىقلەپ قوبۇل قىلدى. سىلەر، مېنى شەھرىمدىن، دىيارىمدىن قوغلاپ چىقاردىڭلار! باشقىلار بولسا ماڭا ئىشىكلىرىنى ئېچىپ مېنى باغرىغا باستى. سىلەر، ماڭا قارشى ئۇرۇش قىلدىڭلار! باشقىلار بولسا ماڭا ياردەم قىلدى. رەببىمنىڭ بۇيرۇغىنىغا ئېرىشتىڭلارمۇ؟ مەن رەببىمنىڭ ۋەدىسىگە ئېرىشتىم» دەپ خىتاپ قىلدى.

ھەزرىتى ئۆمەر: يا رەسۇلۇللاھ! ئۆلۈپ سېسىپ كەتكەن بۇ ئىنسانلارغا گەپ قىلىۋاتامسىز؟! دىدى. پەيغەمبەر: مېنى ھەق پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلىمەنكى، ئۇلار مېنى سىلەردىنمۇ بەكىرەك ياخشى ئاڭلاۋاتىدۇ، پەقەت جاۋاپ بىرەلمەيدۇ، دىدى.

مۇشرىكلەر جەڭ مەيدانىنى تاشلاپ قاچقاندا، ئالغاچ كەلگەن نەرسىلەرنى ئېلىشقىمۇ ئۈلگۈرەلمىگەن ئىدى. پۈتۈن نەرسىلىرى مۇسۇلمانلارنىڭ قولىغا ئۆتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، غەنىمەتلەرنى بۇ ئۇرۇشقا قاتناشقان پۈتۈن ئاسخابىغا بۆلۈپ بەردى.

بۇ ۋاقىتتا، خوش-خەۋەر يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ۋە زەيىت بىن ھارىسە مەدىنىگە يېقىنلىشىپ قالغان ئىدى. يەكشەنبە كۈنى تاڭ سەھەردە، ئاكىك ۋادىسىغا كەلگەندە، ئىككىگە بۆلۈنۈپ، ئىككى تەرەپتىن مەدىنىگە كىردى. ئۇلار ئۆيمۇ-ئۆي كىرىپ غەلبە خەۋرىنى يەتكۈزدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ شائىرى بولغان ئابدۇللا بىن رەۋاھا:

> « ئەي ئەنسار جامائىتى! سىلەرگە خۇش خەۋەرىم كى،
> ساغلام ۋە سالامەتدۇر ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى.
>
> مۇشرىكلار ئۆلتۈرۈلدى ۋە ئەسىر قىلىندىلار،
> بار ئەسىرلەر ئىچىدە بەك شۆھرەتلىك كىشىلەر.
>
> رەبىئا ۋە ھەججاجنىڭ ئوغۇللىرى تۈگىدى تامام،
> ئۆلتۈرۈلدى ھەم بەدىردە، ئەبۇ جەھىل ئىمىر ئىبنى ھىشام».

دىگىنىچە، يۇقىرى ئاۋاز بىلەن غەلىبىنى جاكارلىدى. ھەزرىتى ئاسىم بىن ئادى: ئەي ئىبنى رەۋاھا! سۆزلىگەنلىرىڭ راستىمۇ؟ دىدى. ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا: شۇنداق، قەسەم قىلىمەن! ئاللاھ خالىسا، رەسۇلۇللاھ! ئەتە قولللىرى باغلانغان ئەسىرلەر بىلەن يېتىپ كېلىدۇ، دىدى.

ئۇ كۈنى سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ قىزى رۇقىيە ۋاپات بولغان ئىدى. يولدىشى ھەزرىتى ئوسمان، جىنازە نامىزىنى قىلدۇرغان ئىدى. خوش-خەۋەردىن كېيىن، بۇ مۇسىبەت ئازىراق بولسىمۇ يېنىكلىگەن بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، سۆيۈملۈك ئاسخابى بىلەن ئاللاھ تائالاھنىڭ بەرگەن زەپىرىگە ھەمدۇ-سانا ئېيتىپ، شۈكرى سەجدىسى قىلغاندىن كېيىن، ئەسىرلەر بىلەن بىرلىكتە مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقتى.

ئۇلاردىن بۇرۇن مەدىنىگە خوش-خەۋەر يەتكۈزگەن ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا بىلەن زەيىت بىن ھارىسە، بەدىر ئۇرۇشىدىكى ۋەقەلەرنى ۋە كىملەرنىڭ شېھىت بولغانلىقىنى سۆزلەپ بەرگەن ئىدى. مەدىنىدە قېلىپ قالغان بالىلار، ئاياللار، ۋەزىيپىگە قويۇلغانلار غەلبە خەۋرىدىن شاد-خوراملىق ئىچىدە بولۇپ، ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۈتىۋېلىش ئۈچۈن يولغا چىقىشقان ئىدى. شېھىت

بولغانلارنىڭ ئىچىدە ھەزرىتى خارىسە بىن سۇراكامۇ بار ئىدى. ئۇنىڭ ئانىسى رەبى، ئوغلىنىڭ كۆلچەكتىن سۇ ئىچىۋاتقاندا دۈشمەن ئوقى بىلەن شېھىت بولغانلىقىنى ئاڭلىدى. رەبى ۋالىدەمىز، بۇ خەۋەرنى ئاڭلىغاندا، «رەسۇلۇللاھ كەلمىگۈچە، ئوغلۇم ئۈچۈن يىغلىمايمەن. ساق-سالامەت مەدىنىگە قايتىپ كەلگەندىن كېيىن ئۇنىڭدىن سورايمەن. ئەگەر ئوغلۇم جەننەتكە كىرگەن بولسا، ھەرگىزمۇ يىغلىمايمەن؛ ئەگەر دوزاققا كىرگەن بولسا، كۆز ياشلىرىم قانغا ئايلانغىچە يىغلايمەن» دېگەن ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، مۇبارەك ئاسخابى بىلەن مەدىنىگە قەدەم تەشرىپ قىلغاندا، رەبى ھۇزۇرلىرىغا كېلىپ،پەيغەمبەرگە: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ئوغلۇم ھارىسگە بولغان مۇھەببىتىمنى بىلىپ تۇرۇپسەن، ئەجىبا، ئوغلۇم شېھىت بولۇپ جەننەتكە كىرگەنمىدۇ؟ ئەگەر شۇنداق بولسا، سەبىر قىلاي، ئەكسىچە بولسا، كۆزلىرىمدىن قان ياش ئاقىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر: ئەي ئۇممۇ ھارىسە! سېنىڭ ئوغلۇڭ بىر ئەمەس، بىردىنمۇ كۆپ جەننەتتە، ئۇنىڭ يېرى فىردەۋسىتۇر، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان رەبى: ئوغلۇم ئۈچۈن يىغلاشنىڭ ئورنى يوق ئىكەن، دېدى. كائىناتنىڭ سۇلتانى، بىر قاچىدا سۇ تەلەپ قىلدى. مەرھەمەت دۇئاسى ئوقۇپ قاچىدىكى سۇغا قولىنى بىر تەككۈزۈپ چىقاردى. شۇنداقلا بۇ سۇنى ھەزرىتى ھارىسەنىڭ ئانىسى ۋە قىز قېرىنداشلىرىغا ئىچكۈزدى. ئۇ كۈندىن ئېتىبارەن ھەزرىتى ھارىسەنىڭ ئانىسى ۋە ھەدە-سىڭىللىرىنىڭ يۈزى نۇرلىنىپ، ئۇزۇن ئۆمۈر كۆردى.

كائىنات سۇلتانى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەدىنىگە ئېلىپ كەلگەن يەتمىش ئەسىرنى ئاسخابى ئارىسىدا ياخشى مۇئامىلە قىلىش شەرتى بىلەن بۆلۈشتى. ئەسىرلەرنىڭ ئاقىۋىتى ھەققىدە ئاللاھ تائالاھتىن تېخى ۋەھى كەلمىگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابى بىلەن مەسلىھەتلەشكەندىن كېيىن، ئۇلارنى تۆلەم تۆلەش بەدىلىگە قويۇپ بىرىش قارارىنى بەردى. ھەر بىر ئەسىرنىڭ مال-دۇنياسىنى تەكشۈرۈپ بېكىتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ بويىچە تۆلەم ئالىدىغان بولدى. پۇلى يوقلارنى بولسا، مەدىنىدىكى ئوقۇش-يېزىشنى بىلمەيدىغان ئون ئادەمنىڭ ساۋاتىنى چىقىرىش بەدىلىگە قويۇپ بېرىدىغان بولدى. ئەسىرلەرنىڭ ئارىسىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تاغىسى ئابباسمۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي ئابباس! ئۆز قېرىندىشىڭنىڭ ئوغلى ئۇكەيل بىن ئەبى تالىپ، نەۋفەل بىن ھارىسە ئۈچۈن قۇرتۇلۇش پۇلى تۆلە! چۈنكى سەن باي بىر ئىنسان، دېدى. ھەزرىتى ئاbباس: يا رەسۇلۇللاھ! مەن مۇسۇلمان. قۇرەيشلەر مېنى مەجبۇرى بەدىرگە ئېلىپ باردى، دېدى. رەسۇلۇللاھ: سېنىڭ مۇسۇلمانلىقىڭنى ئاللاھ تائالاھ ياخشى بىلىدۇ. راست گەپ قىلغان بولساڭ، ئاللاھ تائالاھ ئەجرىڭنى بېرىدۇ. ئەمما سەن ئەسىر ھالىتىدە قول ئاستىمىزدا تۇرۇپسەن. شۇنىڭ ئۈچۈن قۇرتۇلۇش ھەققى تاپشۇرغىن، دېدى. ئابباس: يا رەسۇلۇللاھ! يېنىمدا غەنىمەت قىلىپ ئالغىنىڭىز سەككىز يۈز دىرھەم ئالتۇندىن باشقا پۇلۇم يوق، دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: يا ئابباس! ئۇ ئالتۇنلارنى نىمە ئۈچۈن يوشۇرىسەن؟ دېدى. ئابباس: قايسى ئالتۇنلارنى! دېدى. پەيغەمبەر: سەن ئۇ كۈنى مەككىدىن چىققان ۋاقتىڭدا، خانىمىڭ ھارىسىنىڭ قىزى ئۇممۇل فادىلغا بەرگەن ئالتۇنلۇرۇڭ قېنى! ئۇ ئالتۇنلارنى بەرگەندە يېنىڭلاردا باشقا بىرسى يوق ئىدى. سەن ئۇممۇل فادىلغا ، «بۇ سەپەردە بېشىمغا نىمە كېلىدۇ! ئۇنى بىلمەيمەن. ئەگەر بىر پالاكەتكە ئۇچراپ قايتىپ كېلەلمىسەم، بۇ قەدەر سېنىڭ، بۇ قەدەر فادىلنىڭ، بۇ قەدەر ئابدۇللاھنىڭ، بۇ قەدەر ئۇبەيدۇللاھنىڭ، بۇ قەدەر كۇسەمنىڭ» دېگەن ئىدىڭ، ئۇ ئالتۇنلار قېنى؟! دېدى. ئاbباس ھاڭ-تاڭ قالدى ۋە: قەسەم قىلىمەنكى، مەن بۇ ئالتۇنلارنى ئايالىمغا بەرگەن ۋاقتىتا ھېچكىم يوق ئىدى. سىز بۇنى قەيەردىن بىلدىڭىز؟! دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئاللاھ تائالاھ خەۋەر بەردى، دېدى. ئابباس: سېنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ رەسۇلى ئىكەنلىكىڭگە ۋە راستىت سۆزلىكىڭگە شاھادەت كەلتۈردۈم، دېدى-دە، شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئاbباسنى مەككىدە ۋەزىپىگە قويۇپ، ئۇ يەردىكى مۇسۇلمانلارنى قوغداشنى، ئىسلامىيەتكە دۈشمەنلىك قىلىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئۇچۇرلار بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇشنى ئەمىر قىلدى.

بەدىر ئۇرۇشىدا مەغلۇپ بولغان قۇرەيش مۇشرىكلىرىگە، ئەسىرگە چۈشكەن ئادەملىرىنى تۆلەم بەدىلىگە قايتۇرۇپ كېتىش خەۋىرىنى بەردى. ھىجرەتتىن بۇرۇن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە نۇرغۇن قېتىم ئەزىيەت بەرگەن، نادىر بىن ھارىسنىڭ بوينى كېسىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز كەبىدە ناماز قىلىۋاتقاندا، مۇبارەك دۈمبىسىگە تۆگىنىڭ قېرىنىنى ئارتىپ قويغان بېتەلەي ئۇكبە بىن ئەبى مۇئايىت ئۆلتۈرۈلدى. بۇ ئازغۇن ئىسلام دۈشمىنىنىڭ كاللىسى بەدىنىدىن ئايرىۋېتىلگەن چاغدا. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتقاندىن كېيىن، ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ، «ئاللاھ تائالاھنى، قۇرئان-كەرىمنى ۋە پەيغەمبەرنى ئىنكار قىلغان، پەيغەمبەرگە قاتمۇ-قات ئىشكەنجە قىلغان، سەندەك يامان بىر كىشىنى كۆرمىدىم» دېگەن ئىدى.

ئەسىرلەر، تونۇش-بىلىشلىرى تەرىپىدىن ئېلىپ كېتىلگىچە، ساھابىلار ئۇلارغا بەكمۇ ياخشى مۇئامىلە قىلدى. ھەتتا بىر دەستىرخاندا تاماق يېدى. مۇساب بىن ئۇمەيرنىڭ قېرىندىشى، ئەبۇ ئەزىز ئەسىرلەرنىڭ ئارىسىدا ئىدى. ئەبۇ ئەزىز: «مەنمۇ مەدىنىلىك مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆيىدە ئەسىر ئىدىم. ماڭا بەكمۇ ياخشى مۇئامىلە قىلدى. ئەتىگەندە ۋە كەچتە ماڭا ئۆزلىرى يەيدىغان

نانلىرنى بېرەتتى. ئۇلار بولسا، قۇرۇق خورما يېيىشكە مەجبۇر قالغان ئىدى. ئۇلارنىڭ قولىغا بىر نان پارچىسى چۈشۈپ قالسا، ئۆزلىرى يېمەي ماڭا بېرەتتى. خىجىل بولغىنىمدىن ئۇلارغا قايتۇرۇپ بىرەتتىم. ئەمما، ئۇلار يەنىلا ماڭا بېرەتتى» دېگەن ئىدى.

يەزىد ئىسمىدىكى قۇرەيشلىك ئەسىرلەردىن بىرسى: «مۇسۇلمانلار بەدىردىن مەدىنىگە كېلىش جەريانىدا، بىزنى هايۋانلىرىغا مىندۈرۈپ، ئۆزلىرى پىيادە ماڭدى» دېگەن ئىدى.

مۇشرىكلەرنىڭ بەدىر ئۇرۇشىدا يېڭىلىپ، پەرىشان هالدا جەڭ مەيدانىدىن قېچىپ كېلىشى مەككىدە چوڭ غۇلغۇلا قوزغىدى. ئۇلار ئويلاپمۇ باقمىغان، هەتتا ئەقلىگە كېلىپمۇ باقمىغان ئىشلار يۈز بەرگەن ئىدى. تۇنجى خەۋەرنى يەتكۈزگەن كىشىنىڭ سۆزلىرىگە، ئەبۇ لەهەب ۋە باشقا مۇشرىكلار ئىشەنمىدى. جەڭ مەيدانىدىن قېچىپ كەلگەن ئەبۇ سۇفيان كېلىشى بىلەن ئۇنى دەرهال چاقىرتىپ كەلدى. ئەبۇ لەهەب ئۇنىڭغا: ئەي قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! سۆزلە قېنى، نىمە بولدى؟ دىدى. بىر مۇنچە كىشى، تەقەززالىق ئىچىدە ئۆرە تۇرۇپ ئۇنىڭغا قاراپ تۇراتتى. ئەبۇ سۇفيان بىر يەرگە كېلىپ ئولتۇردى ۋە: سورىمايلا قويۇڭلار! مۇسۇلمانلار بىلەن ئېلىشقان ۋاقتىمىزدا، پۇت-قولىمىز، خۇددى باغلاپ قويغاندەكلا ئىدى. بىر قىسمىمىزنى ئۆلتۈردى، بىر قىسمىمىزنى ئەسىر ئالدى. قەسەم ئىچىمەنكى، مەن بىزنىڭ ئادەملەردىن هېچكىمنى ئەيىپلىمەيمەن. چۈنكى ئۇ ۋاقىتتا، ئاسمان بىلەن يەر ئارىسىدا، ئاق ئاتلارغا مىنگەن، ئاپئاق تونلارغا پۈركەنگەن كىشىلەرگە دۈچ كەلدۇق. ئۇلارغا هېچنىمە كارغا كەلمەيتتى. هېچكىم ئۇلارغا تەڭ كېلەلمەيتتى» دىدى.

ئىسلامنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ۋاقىتلىرىدا مۇسۇلمان بولىشىغا قارىماي، مۇسۇلمانلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن قورقۇپ، ئۆزىنى يوشۇرۇپ قالغان ئاببىاسنىڭ قۇلى ئەبۇ رافى هەزرەتلىرىمۇ ئۇ يەردە ئىدى. ئۇلارنىڭ گەپلىرىنى ئاڭلاپ تۇرغان ئەبۇ رافى هەزرەتلىرى خوشاللىقىدىن، «ئۇلار پەرىشتىلەردۇر» دەپ ۋارقىرىۋەتتى. ئەبۇ لەهەب غەزەپلەنگەن هالدا ئۇنىڭ كاچىتىغا بىرنى قويدى ۋە ئۇنى تۇتۇپ يەرگە ئېتىپ دۇمبالاشقا باشلىدى. ئۇ يەردىكى هەزرەتى ئاببىاسنىڭ ئايالى ئۇممۇ فادىل بۇنىڭغا چىداپ تۇرالمىدى. چۈنكى ئۇمۇ مۇسۇلمان بولغانلاردىن ئىدى. ئۇممۇ فادىل ئۇ يەردە تۇرغان كالتەكتىن بىرنى ئېلىپ، «ئېگىسى يوق دەپ ئويلاپ قالدىڭمۇ؟» دېگىنىچە، ئەبۇ لەهەبنىڭ بېشىغا بىرنى سالدى. ئەبۇ لەهەبنىڭ بېشى يېرىلىپ كەتتى. بېشىدىن قانلار ئاققان، رەسۋا بولغان هالەتتە ئۇ يەردىن ئايرىلدى. يەتتە كۈندىن كېيىن ئاللاھ تائالا ئۇنى قارا-قىزىل دېيىدىغان بىر كېسەلگە گىرىپتار قىلىپ قويدى ۋە بۇ كېسەللىك سەۋەبىدىن ئۆلۈپ كەتتى. ئوغۇللىرى ئۇنى دەپنە قىلماي ئۈچ كۈن ساقلىدى. جەسسەت پۇراشقا باشلىدى. پۈتۈن كىشى ئۇنىڭ كېسىلىدىن، ۋابادىن قاچقاندەك قاچتى. شۇنىڭ بىلەن قۇرەيشلىكلەردىن بىر كىشى، ئۇنىڭ ئوغۇللىرىغا: نومۇس قىلىڭلار، نومۇس سىلەرگە! داداڭلارنى سېسىپ كەتكۈچە ئۆيدە ساقلامسىلەر؟ هېچ بولمىسا بىر يەرگە كۆمۈپ ئاندىن ساقلاڭلار! دىدى. ئوغۇللىرى: بىز ئۇنىڭدىكى كېسەللىكتىن قورقىۋاتىمىز، دىدى. ئۇ كىشى: سىلەر بىرىپ تۇرۇڭلار، مەن ئارقاڭلاردىن باراي، دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۈچى بىر يەرگە كېلىپ، ئۆلۈكنى ئۇزاق بىر يەرگە ئاپىرىپ ئازگالغا ئاتتى ۋە كۆرۈنمىگۈدەك هالغا كەلگۈچە ئۈستىگە تاش ئاتتى. شۇنداق قىلىپ ئەبۇ لەهەب، ئوتلار لاۋۇلداپ تۇرغان يۇرتى دوزاققا، قاراڭغۇلۇق ۋە دوزاق ئازگىلى بولغان قەبرىسىگە بەنىت قىلىندى.

بەدىردە ئەسىرگە چۈشكەنلەرنىڭ ئىچىدە ۋەلىد بىن ۋەلىدمۇ بار ئىدى. ئۇنى ئابدۇللاھ بىن جاهىش ئەسىرگە ئالغان ئىدى. ۋەلىدنىڭ قېرىندىشى هىشام بىلەن تېخى مۇسۇلمان بولمىغان خالىد بىن ۋەلىد مەدىنىگە كەلدى. ئابدۇللاھ بىن جاهىش، تۆلەم تۆلىمىگۈچە قويۇپ بەرمەيدىغانلىقنى ئېيتتى. قېرىنداشلىرىدىن خالىد رازى بولغان بولسىمۇ، دادى بىر ئانا باشقا قېرىندىشى ئۇنىماي تۇرىۋالدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، دادىسىنىڭ قورالى ياكى پۇلغا يارىغىدەك نەرسىلىرىنى تەلەپ قىلدى. بۇنىڭغا هاشىم ماقۇل بولدى-يۇ، خالىد ماقۇل بولمىدى. ئاخىرقى هېساپتا، دادىسىنىڭ يۈز دىنار قىممىتىدىكى قىلىچىنى، ساۋۇت-دوبۇلغىلىرىنى بېرىدىغان بولۇپ كېلىشتى. ۋەلىد مەككە يولىدىن مەدىنىگە ئالتە يېرىم كېلومىتر ئەتراپىدىكى زۇلهۇلەيفى دېگەن يەردىن ئارقىسىغا يېنىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كەلدى ۋە ئىمان ئېيتىپ ئاسخابى كېرەملەردىن بولدى. مۇسۇلمان بولۇپ بىر مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن، مەككىگە قېرىنداشلىرىنىڭ قېشىغا كەتتى. ئۇ چاغدا خالىد بىن ۋەلىد: مۇسۇلمان بولىدىغانلىقىڭنى بىلەتتىڭ، ئۇنداق ئادەم نىمىگە تۆلەم تۆلەشتىن بۇرۇن مۇسۇلمان بولمىدىڭ؟! دادىمىزدىن قالغان تەۋەرۈكتىن ئايرىلىپ قالمىغان بولاتتۇق. نىمە ئۈچۈن بۇنداق قىلدىڭ؟ دىدى. ۋەلىد: قۇرەيشلەرنىڭ ماڭا: ئەسىرلىككە چىدىماي، مۇهەممەت ئەلەيهىسسالامغا ئىتائەت قىلىپتۇ، دېيىشىدىن قورققان ئىدىم، دىدى. بۇ سۆزنى ئاڭلىغان قېرىنداشلىرى ئاچچىقلانغان هالدا، ئۇنى مانزۇم ئوغۇللىرىدىن بەزى مۇسۇلمانلار بىلەن، ئىياش بىن ئەبى رەبىئا ۋە سەلەمە بىن هىشامنىڭ قېشىغا سولاپ قويدى. ۋەلىد بىن ۋەلىد، ئىمان ئېيقانلىقى ئۈچۈن يىللارچە تۈرمىدە ياتتى. ئىسلامىيەتنىڭ ئازغۇن دۈشمەنلىرىدىن، تاغىسى هىشام ۋە مۇشرىك تۇققانلىرىدىن يەتكۈچە زۇلۇم كۆردى. رەسۇل ئەكرەم سالللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، مۇشرىكلەرنىڭ زۇلۇمىغا ئۇچرىغان، ئىياش بىن ئەبى رەبىئا، ئەبۇ سەلەمە بىن هىشام ۋە ۋەلىد ئۈچۈن:

«ئىلاھىم! ۋەلىد بىن ۋەلىد، سەلەمە بىن ھىشام، ئىياش بىن رەبىئانى (كۇپپارلارنىڭ قولىدا مەھكۇم بولۇپ)، قىيىنچىلىقتا قالغان مۆمىنلەرنى قۇتقۇلدۇرغىن، ئىلاھىم! مۇدارنى (قۇرەيشنى) تېخىمۇ بەتەر يەنجىگىن. بۇ يىللارنى (ئۇلارغا) يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ يىللىرىغا ئوخشاتقىن» دەپ دۇئا قىلدى. ۋەلىد، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دۇئاسىنىڭ شاپائىتى بىلەن بىر پۇرسەت تېپىپ، تۈرمىدىن مەدىنىگە قېچىپ كېلىپ سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز بىلەن دىدارلاشتى. ھەبىبۇللاھ ئەپەندىمىز، ئىياش بىن رەبىئا ۋە سەلەمە بىن ھىشامنى سورىشى بىلەن، ئۇلارنى پۈتلىرىدىن بىر-بىرسىگە باغلاپ قويۇلغانلىقتىن، شىددەتلىك زۇلۇم ۋە ئىشكەنجىگە قالغانلىقىنى سۆزلەپ بەردى.

كائىناتنىڭ سۇلتانى ئۇلارنىڭ بۇ ھالىنى ئاڭلاپ تولىمۇ پەرىشان بولدى ۋە ئۇلارنى قۇتقۇلدۇرۇشنىڭ يوللىرىنى ئىزدەشكە كىرىشتى. كىمنىڭ قۇتقۇلدۇرالايدىغانلىقىنى سورىشى بىلەن، ۋەلىد يىللارچە قىيىن-قىستاققا قېلىشىغا قارىماي، باتۇرانە بىر روھ بىلەن: «يا رەسۇلۇللاھ! ئۇلارنى مەن قۇتقۇلدۇرۇپ قېشىڭغا ئېلىپ كېلەي» دىدى. قايتا مەككىگە بىرىپ، ئۇلارغا يىمەك-ئىچمەك توشۇيدىغان بىر ئايالنى تېپىپ ئۇنىڭ ئىزىغا چۈشتى. ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى ئۆستى ئوچۇق بىر تۈرمىگە سولانغان ئىدى. ۋەلىد قاراڭغۇ كېچىدە، جېنىنى بىر ياققا قايرىپ قويۇپ، تامدىن ئاتلاپ دوستلىرىنىڭ قېشىغا كەلدى. ئىمان ئېيتىشتىن باشقا بىر جىنايىتى بولمىغان ئىككى مەزلۇم، يوغان بىر تاشقا باغلىنىپ، ئەرەبىستاننىڭ چۆل ھاۋاسىدا، ئوتتەك كۆيدۈرىدىغان ئاپتىپىدا قىيىن-قىستاققا ئېلىنىۋاتاتتى. ۋەلىد، مۇبارەك قېرىنداشلىرىنى قۇتقۇلدۇرۇپ تۆگىسىگە مىندۈردى. ئۆزى بولسا، ئوتتەك قىززىق قۇمدا يالاڭ-ئاياق، مەدىنە مۇنەۋۋەرگە، ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئادىمى رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا بالدۇراق بىرىش ئۈچۈن ئالدىراپ يولغا چىقتى. ئۇنى چۆلنىڭ ئوتتەك ئاپتىپى ئەمەس، رەسۇلۇللاھ بىلەن كۆرۈشۈش ئاشىقى كۆيدۈرەتتى. مەدىنىگە ئاچ-قورساق، سۇسىز، يالاڭ ئاياقتا ئۈچ كۈندە يېتىپ كەلدى. بارماقلىرى، تاشلار پېتىپ تىتىلىپ كەتكەن ئىدى. ۋەلىد بىن ۋەلىد مىڭ بىر جاپا-مۇشەققەتتە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بىلەن كۆرۈشۈش ئارزۇسىغا يەتتى.

> ئاتەش ئىشقىڭ ئوتىدا ھەر جان كى كۆيسە نۇر بولۇر،
> ئاشىق دەردىدە خاراب بولغان كۆڭۈل نۇرغا تولۇر.

بەدىر ئۇرىشى، مۇسۇلمانلارغا چوڭ خوشاللىق، مۇشرىكلەرگە بولسا، پەرىشانلىق ۋە زىيان ئېلىپ كەلگەن ئىدى. خەبەشىستان پادىشاھى نەجاشى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ غەلىبە خەۋىرىنى ئاڭلىشى بىلەن، دەرھال دۆلىتىدىكى ئاسخابى كېرەمنىڭ قېشىغا كېلىپ، «ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇنكى، پەيغەمبىرىنى، بەدىر ئۇرۇشىدا غالىپ قىلىپ ئۇنىڭغا زەپەر ئېھسانى ئاتا قىلدى» دەپ خوش-خەۋەر يەتكۈزدى.

## ھەزرەتى ئالى بىلەن ھەزرەتى پاتىمەنىڭ توي قىلىشى

ھىجرەتنىڭ ئىككىنچى يىلى ئىدى. ئالەملەرنىڭ پەخرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ قىزى پاتىمە ئون بەش ياشقا كىرگەن ئىدى. بىر كۈنى ھەزرەتى پاتىمە، بىر ئىش ئۈچۈن رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كىرگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، مۇبارەك قىزىنىڭ توي قىلىش يېشىغا كەلگەنلىكىنى پاراڭلاشتى. ئۇ كۈندىن تارتىپ، پاتىمە ۋالىدەمىزگە بەك جىق ئەلچى كىردى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇلارنى سىلىق رەت قىلىپ، «قىزىمنىڭ ئىشى ھەق تائالاھنىڭ ئەمرىگە باغلىق» دىدى.

بىر كۈنى ئابۇبەكرى، ئۆمەر ۋە ساد بىن مۇئاز مەسچىتتە ئولتۇرۇپ: ھەزرەتى پاتىمەنى، ھەزرەتى ئالىدىن باشقا ھەممىسى سوراپ بولدى. ھىچقايسىغا بۇ تەلەي نېسىپ بولمىدى، دىدى. ھەزرەتى سىددىق: مەنچە ئالىغا نېسىپ بولارمىكىن، كېلىڭلار، ئۇنىڭ قېشىغا زىيارەتكە بېرىپ بۇ مەسىلىنى ھەل قىلايلى. ئەگەر قىيىنچىلىقى بولسا، قول-قولچە ئۇنىڭغا ياردەم قىلايلى! دىدى. ساد: يا ئابۇبەكرى! سەن ھەر دائىم خەيرلىك ئىشلارنى قىلىسەن، تۇر ئورنىڭدىن، بىزمۇ ساڭا ھەمراھ بولۇپ بارايلى، دىدى. ئۈچى مەسچىتتىن چىقىپ ھەزرەتى ئالىنىڭ ئىزدەپ كەلدى. ھەزرەتى ئالى تۆگىسىنى ئېلىپ، ئەنسارلاردىن بىرسىنىڭ خورمىلىق بېغىغا سۇ تۇتۇۋاتاتتى. ئۇلارنى كۆرۈپ ھال-ئەھۋال سورىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى: يا ئالى! پۈتۈن خەيرلىك ئىشلار سېنىڭ بېشىڭغىلا كېلىدۇ، شۇنداقلار رەسۇلۇللاھ ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ نەزىرىدە، ھىچكىمگە نېسىپ بولمىغان بىر مەرتىۋەڭ بار. ھەزرەتى پاتىمەنى ھەممە كىشى دىگۈدەك سوراپ بولدى. ھىچكىمگە بەرمىدى. بىزچە ساڭا بۇ تەلەي نېسىپ بولىدۇ. نىمە ئۈچۈن سىناپ باقمايسەن؟ دىدى.

ھەزرەتی ئالی بۇ سۆزلەرنی ئاڭلاپ كۆزلىرى ياشقا تولدى. ۋە: ئەي ئابۇبەكرى! يۈرىكىمنى تېخىمۇ ئازاپلىدىڭ، ئۇنىڭغا، مەندىن بەتەر تەشنا بىرسى يوق بولسا كېرەك. قولۇمنىڭ قىسقىلىقى سەۋەبىدىن ئامالسىز قالدىم، دىدى. ھەزرەتی ئابۇبەكرى: بۇنداق ئويلىمىغىن، ئاللاھ تائالا ۋە پەيغەمبىرىنىڭ نەزىرىدە، مال-دۇنيا ھىچ نەرسە ئەمەس. بۇنىڭغا كەمبەغەللىك دەخلى قىلمايدۇ، بىرىپ پەيغەمبەردىن تەلەپ قىلغىن، دىدى.

ھەزرەتی ئالى: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا خىجىل بولغان ھالدا تەمتىلەپ كىردىم. رەسۇلۇللاھ ھەيۋىتى ۋە سۈرى بىلەن ئولتۇراتتى. ھۇزۇرىدا ئولتۇردۇم ئەمما ئېغىز ئېچىشقا جۈرئەت قىلالمىدىم. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: نىمە ئۈچۈن كەلدىڭ، بىر تەلىپىڭ بارمۇ؟ دىدى. جىم ئولتۇردۇم. ئۇ: ھەر ھالدا پاتىمەنى سوراپ كەلدىڭ! دىدى. مەن پەقەت، شۇنداق، دىيەلىدىم. (پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرەتی پاتىمەگە ئۇنى ھەزرەتی ئالىنىڭ سورىغىننى ئېيتىشى بىلەن ئۇمۇ گەپ قىلماي جىم تۇردى) پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: پاتىمەگە توي سېلىقى ئۈچۈن نىمە بىرەلەيسەن؟ دىدى. مەن: يېنىمدا ئۇنىڭغا بەرگۈدەك ھىچ نەرسەم يوق. يا رەسۇلۇللاھ! دىدىم. پەيغەمبەر: ساڭا بەرگەن زىرخلىق (قىلىچ ۋە نەيزىلەر تېشەلمەيدىغان ئالاھىدە ياسالغان كىيىم) كۆينىكىم قېنى، نىمە بولدى؟ دىدى. مەن: قېشىمدا، دىدىم. پەيغەمبەر: ئۇنى سېتىپ پۇلىنى ئېلىپ كەلگىن. توي سېلىقى ئورنىدا بەرسەڭ بولىدۇ، دىدى» دىگەن ئىدى. باشقا بىر رىۋايەتتە، «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ھەزرەتی ئالىغا: يېنىڭدا نىمەڭ بار؟ دىدى. ئالى: ئېتىم ۋە زىرخلىق كۆينىكىم بار، دىدى. پەيغەمبەر: ئېتىڭ ساڭا لازىم بولىدۇ، كۆينىكىڭنى سات، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: «يا ئالى! بىرىپ ئۆزەڭگە بىر ئۆي ئىجارە ئالغىن، دىدى» دەپ بايان قىلىنغان ئىدى.

ھەزرەتی ئالى توي قىلغىچە بولغان ئارلىقتا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن بىللە تۇراتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرى بىلەن، مەسچىت نەبىنىڭ يېنىدا، ھەزرەتی ئايشەنىڭ ئۆيىنىڭ ئۇدۇل تەرىپىدىكى ھارىسە بىن نۇماننىڭ ئۆيىنى ئىجارىگە ئالدى. زىرخنى ھەزرەتی ئوسمانغا 480 دىرھەمگە ساتتى. ھەزرەتی ئوسمان زىرخنى سېتىۋالغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا ھەدىيە سۈپىتىدە قايتۇرۇپ بەردى.

ھەزرەتی ئالى زىرىخ ۋە دىرھەملەر بىلەن پەيغەمبەرنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرەتی ئوسمانغا ئۇزۇن دۇئا قىلدى ۋە: «ئوسمان، مېنىڭ جەننەتتىكى دوستۇمدۇر» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن بىلال خەبەشىنى چاقىرىپ، پۇلنىڭ بىر قىسمىنى بېرىپ: «بۇ پۇلنى ئېلىپ، بازارغا بارغىن! ئازىراق گۈل سۈيى، ئېشىپ قالغان پۇلغا ھەسەل ئېلىپ، مەسچىتنىڭ بىر بۇلۇڭىدا پاكىز بىر قاچىغا سېلىپ سۇ بىلەن ئېزىڭلار. شۇنداق بىر شەربەت ياساڭلاركى، نىكاھى ئوقۇلغاندىن كېيىن ئىچەيلى. ئەنسار ۋە مۇھاجىرلاردىن كىم بولسا، پۈتۈن ئاسخابىمنى مەسچىتكە دەۋەت قىلىڭلار ۋە ئالى بىلەن پاتىمەنىڭ نىكاھىنىڭ قىلىنىدىغانلىقىنى خەلققە جاكارلاڭلار!» دەپ ئەمىر قىلدى.

بىلال خەبەشى، سىرتقا چىقىپ ھەزرەتی ئالى بىلەن ھەزرەتی پاتىمەنىڭ تويى بولىدىغانلىقىنى خەلققە جاكارلىدى. مەسچىت نەبىنىڭ ئىچى-تېشى ئاسخابى كېرەم بىلەن لىق تولغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئورنىدىن تۇرۇپ: «پۈتۈن ھەمدۇ-سانالار ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھقا خاستۇر. ئۇ، بەرگەن نىممەتلىرى بىلەن ئۇلۇغلانغان، چەكسىز قۇدرەت ۋە قۇۋۋىتىدىن ئىبادەتكە لايىق بولغان، ئازاپ ۋە ھېسابى مەخلۇقاتنى قورقۇتقان ، ھۆكۈم ۋە پەرمانى ئاسمان-زىمىندا ھاكىم بولغان، جانلىقلارنى قۇدرىتى بىلەن ياراتقان، ئادالەتلىك ھۆكۈمى بىلەن بۇلارنى بىر-بىرىدىن ئايرىغان، ئىنسانلارنى دىنى (ئىسلام) ۋە پەيغەمبەرى (مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام) بىلەن شەرەپلەندۈرگەن زاتتۇر...

ئاللاھ تائالا ماڭا، قىزىم پاتىمەنى ئالى بىن ئەبى تالىپقا نېكاھلىشىمنى ئەمىر قىلدى. ھازىر سىلەرنى شاھىت قىلمەنكى، (ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرى بىلەن) 400 مىسقال كۆمۈش قارشىلىقى بىلەن قىزىم پاتىمەنى، ئالى بىن ئەبى تالىپقا نېكاھلىدىم. ئاللاھ ئۇلارنى بىر يەرگە جەم قىلسۇن ۋە ئۇلارنى بىر-بىرىگە مۇبارەك قىلسۇن. نەسلىنى پاك ۋە مەرھەمەتلەرگە ئاچقۇچ، ھىكمەتنى گۆھەر، ئۈممىتىنى مۇھەممەتكە سادىق قىلسۇن، سۆزلىرىم بۇنىڭدىن ئىبارەتتۇر. ئاللاھتىن ئۆزەمگە ۋە سىلەرگە رەھمەت تىلەيمەن» دىگەن خۇتبىسىنى ئوقۇدى.

ھەزرەتی ئالى ئورنىدىن تۇرۇپ: «... ھۇزۇرۇڭلاردا بولۇنغان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا سالات ۋە سالام كەلتۈرەيكى، مۇبارەك قىزى پاتىمەنى 400 مىسقال كۆمۈش بەدىلىگە مەن بىلەن نىكاھلىدى. ئەي دىن قېرىنداشلىرىم! شۈبھىسىز سىلەر پەيغەمبەر

ئەپەندىمىزنىڭ ئەمىرلىرىنى ئاڭلىدىڭلار ۋە شاھىت بولدۇڭلار! مەنمۇ بۇنىڭغا شاھىت ۋە رازى بولدۇم. بۇ نىكاھنى قوبۇل قىلدىم. ئاللاھ تائالا ھەممىمىزگە شاھىتتۇر، ھەممىمىزگە ۋەكىلدۇر» دېگەن خۇتبىسىنى ئوقۇدى.[126]

نىكاھ رەسمىيەتلىرى ئاياغلاشقاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، يېڭى خورما كەلتۈرگۈزدى ۋە: قېنى، بۇ خورمىلاردىن ئېلىڭلار، يەڭلار! دېدى. ھەممەيلەن خورمىغا ئېغىز تېگىشتى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى بىلال خەبەشى، ھەسەل شەربىتىنى تارقاتتى. ئۇنىمۇ ئىچكەندىن كېيىن پۈتۈن ساھابىلەر: ئاللاھ سىلەرگە بەرىكەت بەرسۇن، ئاللاھ سىلەرنى جەم قىلسۇن، دەپ دۇئا قىلدى.

ھەزرىتى پاتىمە نىكاھتىن كېيىن يىغلىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز يېنىغا كېلىپ: ئەي پاتىمە! ساڭا نىمە بولدى، نىمە ئۈچۈن يىغلايسەن؟ ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلىمەنكى، سېنى تەلەپ قىلغانلارنىڭ ئەڭ ئالىمىغا، ئىلىم ۋە ئەقىلدە ئەڭ ئۈستۈن بولغىنىغا ۋە ئەڭ بالدۇر مۇسۇلمان بولغىنىغا نىكاھلىدىم، دېدى. ھەزرىتى پاتىمە: قەدىرلىك دادا! توي قىلغان ھەر بىر قىزنىڭ سېغىنىشى ئالتۇن-كۆمۈش بىلەن ئۆلچىنىدۇ. مېنىڭ سېغىنىشىمۇ مۇشۇنداق ئۆلچەنسە، سەن بىلەن باشقىلارنىڭ نىمە پەرقى قالىدۇ. سەن، قىيامەت كۈنى قانچىلىك مۆمىنلەرنىڭ گۇناھىنىڭ شاپائىتىنى تىلىسەڭ، مەنمۇ ئۇلارنىڭ ئاياللىرىنىڭ شاپائىتىدە بولۇشنى خالايمەن. ئارزۇيۇم بۇ ئىدى، دېدى. ئاللاھ تائالاھ، ھەزرىتى پاتىمەنىڭ ئارزۇسىنى قوبۇل قىلغانلىقىنى بىلدۈرىشى بىلەن، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: يا پاتىمە! پەيغەمبەرنىڭ ئەۋلادى ئىكەنلىكىڭنى ئىسپاتلىدىڭ، دېدى.

ھەزرىتى ئالى: «بۇ ئىشلار بولۇپ بىر ئاي ئۆتكەن ئىدى. بۇ خۇسۇستا مەجلىستە ھېچقانداق سۆز قىلىنمىدى. مەن خىجىل بولغىنىمدىن بۇ ئىش توغۇرلۇق ئېغىز ئاچالمىدىم. ئەمما، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، مېنى يالغۇز كۆرگەن ۋاقىتلىرىدا: سېنىڭ خوتۇنۇڭ ياخشى بىر ئايالدۇر. ساڭا بىر خوش-خەۋەر ئېيتاي! ئۇ، دۇنيادىكى ئەڭ پاك ئايالدۇر، دەيتتى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى. بىر ئايدىن كېيىن ئالىنىڭ قېرىندىشى ھەزرىتى ئۇكەيىل: يا ئالى! بۇ توي مۇناسىۋىتى بىلەن بەكمۇ خوش بولدۇق. لېكىن مۇرادىم شۇكى، بۇ ئىككى بەختىيار بىر-بىرىسىگە يېقىن بولسۇن، دېيىشى بىلەن، ھەزرىتى ئالى: مەنمۇ شۇنداق ئۈمىت قىلىمەن، لېكىن خىجىل بولۇۋاتىمەن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى ئۇكەيىل، ھەزرىتى ئالىنىڭ قولىدىن تۇتۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا بېرىشى بىلەن، رەسۇلۇللاھنىڭ جارىيەسى ئۈممۈ ئەيمەن بىلەن ئۇچرىشىپ قالدى. ئەھۋالنى ئۇنىڭغا چۈشەندۈردى. ئۈممۈ ئەيمەن: بۇ ئىش ئۈچۈن سىلەرنىڭ كېلىشىڭلارنىڭ ھاجىتى يوق ئىدى. بىز ئاپىسىنىڭ يېقىنلىرى بىلەن پاراڭلىشىپ سىلەرگە خەۋەر بېرىمىز، چۈنكى بۇ ئىشتا ئاياللارنىڭ سۆزىنى ئاڭلايسىلەر، دېدى. ئۈممۈ ئەيمەن، بۇ ئەھۋالنى رەسۇلۇللاھنىڭ خانىملىرىغا ئېيتتى. ئاپىسىنىڭ باشقا يېقىنلىرى ھەزرىتى ئايشەنىڭ ھۇجۇرىسىغا كېلىشتى. ھەزرىتى خەدىچەنى ماختاپ: ئۇ ھايات بولغان بولسا، بىزدە بىر ئەندىشە قالمىغان بولاتتى، دېدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز يىغلاپ كەتتى ۋە: خەدىچەگە ئوخشاش ئايال قەيەردە! خەلق مېنى يالغانچى دېگەندە، ئۇ ماڭا ئىشەندى، پۈتۈن مال-دۇنياسىنى مېنىڭ يولۇمغا سەرىپ قىلدى. ئىسلام دىنىغا ئەڭ چوڭ ياردەم قىلدى. ئۇ ھايات ۋاقتىدا ئاللاھ تائالاھ ماڭا خىتاپ قىلىپ، ‹خەدىچەگە خوش-خەۋەر بەرگىن! مەن ئۇنىڭغا جەننەتتە، زۇمرۇتتىن بىر ئارامگاھ ياساتتىم› دېدى» دېگەن ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ خانىملىرى، ئۇنىڭغا ھەزرىتى ئالىنىڭ ئارزۇسىنى ئېيتتى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۈممۈ ئەيمەنگە، ھەزرىتى ئالىنى چاقىرىپ كېلىشكە ئەمىر بەردى. ھەزرىتى ئالى كېلىشى بىلەن، پەيغەمبەرنىڭ خانىملىرى چىقىپ كەتتى، ھەزرىتى ئالى بېشىنى ئەگىپ ئولتۇراتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: ئايالىڭنى تەلەپ قىلىپ كەلدىڭمۇ، يا ئالى! دېدى. ھەزرىتى ئالى: شۇنداق يا رەسۇلۇللاھ! ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن! دېدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئەسما بىنتى ئۇمەيسكە، پاتىمەنىڭ ئۆيىنى تەييارلاشنى ئەمىر قىلدى. ئەسما پاتىمەنىڭ كېلىنلىك ئۆيىگە كېلىپ، بىر تال يېڭى قوي تېرىسىدىن، بىر تال ياماق چۈشكەن قوي تېرىسىدىن ۋە بىر تال ئارلاشتۇرۇپ تىكىلگەن ئۈچ كۆرپە قېپى تەييارلىدى ۋە ئىچىنى خورما تالالىرى بىلەن تولدۇردى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز خۇپتەن نامىزىنى قىلىپ بولۇپ، پاتىمەنىڭ ھۇجۇر تەييارلىقلىرىنى كۆزدىن كەچۈردى.

پەيغەمبەرىمىز، ھەزرىتى ئالىنىڭ ئېلىپ كەلگەن پۇلىنىڭ ئۈچتە ئىككىسىگە يىمەك-ئىچمەك، بىزەك ۋە پۇراقلىق بويۇملار، ئۈچتە بىرىگە كىيىم-كېچەك ئېلىپ كېلىشنى ئەمىر قىلىپ، ئۆي جابدۇقلىرىنى تولۇقلاپ بەردى. ھەزرىتى پاتىمەنىڭ تويلۇق جابدۇقلىرى ۋە نەرسە كېرەكلىرى: ئەسما بىنتى ئۇمەيس تەييارلىغان ئۈچ تانە كۆرپە، بىر تال يىپ گىلەم، ئىچى خورما تالالىرى بىلەن تىكىلگەن ياستۇق، ئىككى تانە قول چاقپىلەك، بىر تال سۇ چېلەكى، بىر تال كومزەك، قوي تېرىسىدىن ياسالغان بىر تال سۇ چۆمۈشى، بىر تال لۆڭگە، بىر تال ئۇزۇن كۆينەك، بىر تال كونىراپ كەتكەن قوچقار تېرىسى، بىر تال كونىراپ يۇڭلىرى چۈشۈپ كەتەي دېگەن

---

[126]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،24؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، 445IIL..

يەمەن گېلىمى، خورما ياپراقلىرىدىن توقۇپ ياسىغان بىر ئورۇندۇق، يەمەننىڭ ئىككى تال رەڭلىك كىيمى، بىر تال يۇمشاق رەختتىن تىكىلگەن يوتقان ئىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن رەسۇلۇللاھ ئەيەلەيھىسسالام، ھەزرىتى ئالىغا يېتەرلىك پۇل بىرىپ خورما ۋە ياغ سېتىۋېلىشنى ئېيتتى. بۇ ئىشتىن كېيىن ھەزرىتى ئالى: «بەش دىرھەمگە خورما، تۆت دىرھەمگە ياغ ئېلىپ رەسۇلۇللاھنىڭ ھۇزۇرىغا ئېلىپ كەلدىم. تېرىدىن بىر دەستىرخان تەلەپ قىلدى. خورما، ياغ، ئۇن ۋە يوغۇرتنى (سۈتتىن ياسالغان ) مۇبارەك قولى بىلەن ئىلەشتۈرۈپ، بىر خىل تاماق ئەتتى ۋە: يا ئالى! كىمنى تاپالىساڭ شۇنى چاقىرغىن، دىدى. مەن سىرتقا چىقىشىم بىلەن نۇرغۇن ئىنسان كۆردۈم. ھەممىسنى چاقىرىپ رەسۇلۇللاھنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ: جامائەت بەكمۇ جىق، دىدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى: ئۇلارنى ئوندىن ئوندىن ئۆيگە باشلىغىن، تاماقتىن يىسۇن، دىدى. ئۇنىڭ دىگىنى بويىچە قىلدىم، ساناپ باقسام، ئەر-ئايال بولۇپ 700 كىشى تويغىچە تاماق يىدى.

ھەزرىتى ئالى بىلەن ھەزرىتى پاتىمەنىڭ توي تامىقى يىيىلگەندىن كېيىن، ئۇممۇ ئەيمەننىڭ بىلگىنىگە قارىغاندا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەزرىتى ئالىغا: يا ئالى! قىزىم پاتىمە سىلەرنىڭ ئۆيگە كېلىن بولۇپ كەتتى. مەن، نامازشام نامىزىدىن كېيىن بىرىپ سىلەرگە دۇئا قىلمەن. مېنى ساقلاڭلار، دىدى. ھەزرىتى ئالى ئۆيگە كېلىشى بىلەن بىر بۇلۇڭدا ئولتۇردى. ھەزرىتى پاتىمەمۇ ئۆيىنىڭ باشقا بىر بۇلۇڭدا ئولتۇردى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز كېلىپ ئىشكنى چەكتى. ئۇممۇ ئەيمەن ئىشكنى ئاچتى. رەسۇلۇللاھ: قېرىندىشىم بۇ يەردىمۇ؟ دىدى. ئۇممۇ ئەيمەن: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! قېرىندىشىڭ كىم؟ دىدى. رەسۇلۇللاھ: ئالى بىن ئەبى تالىپ، دىدى. ئۇممۇ ئەيمەن: قىزىڭىزنى قېرىندىشىڭىز بىلەن ئۆيلىدىڭىزمۇ؟ دىدى. رەسۇلۇللاھ: شۇنداق، دىدى. ئۇممۇ ئەيمەن، رەسۇلۇللاھنىڭ، «قېرىندىشىم بۇ يەردىمۇ؟» سۆزىدىن بۇ نىكاھنىڭ كۆچكە ئىگە ئەمەسلىكىنى پەرەز قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، «شۇنداق» دەپ جاۋاب بىرىپ، تويغا دەخلى بولغان ئىشنىڭ ئوخشاش ۋاقىتتا تۇغۇلىشى ئىكەنلىكىنى ئېيتتى.

ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇممۇ ئەيمەنگە: ئەسما بىنتى ئۇمەيسمۇ بۇ يەردىمۇ؟ دىدى. ئۇ: شۇنداق، دىدى. رەسۇلۇللاھ: دىمەك رەسۇلۇللاھنىڭ قىزىغا خىزمەت قىلىش ئۈچۈن كەلدى، دىدى. ئۇممۇ ئەيمەن: شۇنداق، دىدى. رەسۇلۇللاھ: ياخشىلىققا ئېرىشكەلار، دىدى. رەسۇلۇللاھ، ئۇنىڭدىن كېيىن بىر تۇڭغا سۇ كەلتۈرگۈزدى. مۇبارەك قوللىرىنى يۇيۇپ، سۇنىڭ ئىچىگە خۇش-پۇراق نەرسە تۆكتى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى پاتىمەنى چاقىردى. ھەزرىتى پاتىمە خىجىل بولغان ھالدا كىيمىگە قاراپ تۇراتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز سۇدىن ئازىراق ئېلىپ، ھەزرىتى پاتىمەنىڭ كۆكسىگە، بېشىغا ۋە دۈمبىسىگە چېچىپ، «يا رەببى! ئۇنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادىنى، لەنەتلەنگەن شەيتاننىڭ شەررىدىن مۇھاپىزەت قىلىش ئۈچۈن ساڭا سېغىنىمەن» دەپ دۇئا قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى ئالىغىمۇ ئوخشاش ئىشنى تەكرارلاپ، «ئاللاھ سىلەرگە ۋە ئۇلارنىڭ نەسلىگە بەرىكەت بەرسۇن» دەپ دۇئا قىلدى. ئىخلاس ۋە مۇئاۋۋىزەتەيىن (فەلاك ۋە ناس) سۈرىلىرىنى ئوقۇپ، «ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمى ۋە بەرىكىتى بىلەن قېشىغا كىرگىن» دىدى. ئارقىدىن مۇبارەك قوللىرى بىلەن ئىشكىنىڭ ئىككى قانىتىنى تۇتۇپ، بەرىكەت دۇئاسى قىلدى ۋە ئۇ يەردىن ئايرىلىشتى.[127]

ھەزرىتى ئالى: «تويىمىزدىن تۆت كۈن كېيىن، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۆيىمىزگە قەدەم تەشرىپ قىلدى. كۆڭۈللىرىگە سۇ ئىچكۈزىدىغان، ھىكمەت بىلەن تولغان سۆزلىرى بىلەن نەسىھەت قىلدى ۋە: ‹يا ئالى سۇ ئەكەلگىن› دىدى. بىر ئايەتنى كەرىمنى ئوقۇدى ۋە: ‹بۇ سۇدىن ئىچكىن، بىر قىسمى قالسۇن› دىدى. ئۇنىڭ دىگىنى بويىچە قىلدىم. ئېشىپ قالغان سۇنى بېشىمغا ۋە مەيدەمگە تۆكتى. ئۇ يەنە: ‹سۇ ئەكەلگىن› دىدى. ماڭا قىلغاننى پاتىمەگىمۇ قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن مېنى سىرتقا چىقىرىۋەتتى» دىگەن ئىدى.

ھەزرىتى ئالى سىرتقا چىقىپ كەتكەندىن كېيىن، ھەزرىتى ئالى ھەققىدە سوئال سورىدى. ھەزرىتى پاتىمە: قەدىرلىك دادا! ئۇ ھەر تەرەپتىن يېتىشكەن، پۈتۈن ئېسىل خىسلەتلەرنى ئۆزىدە مۇجەسسەملىگەن بىرى. ئەمما، قۇرەيىشنىڭ بەزى ئاياللىرى ماڭا: ‹سېنىڭ ئېرىڭ كەمبەغەل› دەيدۇ، دىدى. رەسۇلۇللاھ: ئەي قىزىم! سېنىڭ داداڭ ۋە ئېرىڭ كەمبەغەل ئەمەس، ئاسمان-زىمىن پۈتۈن غەزىنىسىنى ماڭا بېغىشلىدى. قوبۇل قىلمىدىم. پەقەت، ئاللاھ تائالاھنىڭ دەرگاھىدا مەقبۇل بولغانلارنى قوبۇل قىلدىم. ئەي قىزىم! ئەگەر مېنىڭ بىلگەنلىرىمنى سەن بىلگەن بولساڭ، دۇنيا، سېنىڭ نەزىرىڭدە قىممەتسىز ۋە مەنىسىز بولغان بولاتتى. ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەققى ئۈچۈنكى، ئېرىڭ ساھابىلارنىڭ تۇنجىسى، ئىسلامنىڭ ئۇلۇغ ئىنسانى، چوڭقۇر ئىلىملىك بىرىدۇر. ئەي قىزىم! ئاللاھ تائالاھنىڭ بەندىلىرىدىن ئىككى كىشىگە ئېھتىياجى باردۇر. بۇلار، داداڭ ۋە ئېرىڭدۇر. ئۇنىڭغا ھەرگىز ئېسيان ئەتمە، سۆزىگە قارشى چىقما، دىدى. ئالەملەرنىڭ پەخرى ئەپەندىمىز، قىزىغا نەسىھەت قىلغاندىن كېيىن، ھەزرىتى ئالىنى چاقىرىپ، ئۇنىڭغا، ھەزرىتى پاتىمە ھەققىدە سۆز قىلىپ: «ئەي ئالى! پاتىمەگە ھۆرمەت قىلغىن، ئۇ مىنىڭ يۈرەك پارەمدۇر. ئۇنىڭ كۆڭلىگە

---

[127] ئابدۇرازاق، ئەل مۇسەننەف، 485، V.

ئازار بەرمە، ئەگەر ئۇنىڭ كۆڭلىنى يېرىم قىلساڭ، مېنىڭ كۆڭلۈمنى يېرىم قىلغان بولىسەن» دېدى ۋە ئۇلارنى ئاللاھ تائالاھقا تاپشۇرۇپ قايتىپ دەپ تۇرىشىغا، ھەزرىتى پاتىمە: يا رەسۇلۇللاھ! مەن ئۆي ئىشلىرى بىلەن، ئالى تالا-تۈزدىكى بىلەن شۇغۇللىنىدۇ، ماڭا ياردەمچى بولغىدەك بىر چارىيە بەرگەن بولسىڭىز بەكمۇ خوش بولغان بولاتتىم، دېدى. پەيغەمبەر: ساڭا خىزمەتچىمۇ ياكى خىزمەتچىدىنمۇ ياخشى بولغان بىر نەرسە بىرەيمۇ؟ دېدى. ھەزرىتى پاتىمە: خىزمەتچىدىنمۇ ياخشى بولغىنىنى بەرگىن، دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ھەر كۈنى ئۇخلاشتىن بۇرۇن، 33 قېتىم سۇبھانئاللاھ، 33 قېتىم ئەلھەمدۇلىللاھ، 33 قېتىم ئاللاھۇ ئەكبەر ۋە بىر قېتىم لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەھدەھۇلە شەرىكەلەھ. لەھۇل مۈلكۈ ھ لەھۇل ۋە لەھۇل ھەمدۇ ۋە خۇۋا ئاللاھ كۇللى شەيئىن قادىر دېگىن، ھەممىسى يۈز جۈملىدۇر. قىيامەتتە مىڭ ساۋاپ ئالىسەن، ئەمەل دەپتەرلىرىڭ ئېغىر باسىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سۆزلىرىنى تۈگىتىپ قىزىنىڭ ئۆيىدىن ئايرىلدى.

ھەزرىتى ئالى بىلەن ھەزرىتى پاتىمەنىڭ نىكاھى ھىجرەتتىن بەش ئاي كېيىن، تويى بولسا، بەدىر ئۇرۇشىدىن كېيىن بولغان ئىدى.[128]

## كاب بىن ئەشرەپنىڭ ئۆلتۈرۈلىشى

بەدىر ئۇرىشىنىڭ غەلبىسىدىن كېيىن، مەدىنىدىكى مۇشرىك ۋە يەھۇدى كۈچلىرىنىڭ كۆڭلىگە قورقۇ چۈشتى. بەزى يەھۇدىلار ئىنساپقا كېلىپ، «بىز ئوقۇۋاتقان كىتاپلاردا، پۈتۈن سۈپەتلىرى بىلەن بايان قىلىنغان بۇ بولىدۇ، ئەمدى ئۇنىڭغا قارشى دۈشمەنلىك قىلىش مۇمكىن ئەمەس، چۈنكى ئۇ، داۋاملىق غالىپ كېلىدۇ» دەپ مۇسۇلمان بولدى. بەزىلىرى بولسا، «مۇھەممەت ئۇرۇشنىڭ نىمىلىكىنى بىلمەيدىغان قۇرەيشلەر بىلەن ئۇرۇشۇپ غەلبە قىلدى. ئەگەر بىز بىلەن جەڭگە كىرىپ باققان بولسا، ئۇنىڭغا ئۇرۇش قانداق بولىدۇ، غەلبە دېگەن نىمە؟ بىلدۈرۈپ قويغان بولاتتۇق» دېيىشتى.

كاب بىن ئەشرەپ ئىسمىدىكى بىر يەھۇدىمۇ، مۇسۇلمانلارنىڭ بەدىر ئۇرۇشىدا غەلبە قىلغانلىقىنى ئاڭلاپ، مۇسۇلمانلارغا بولغان ئۆچمەنلىكىدىن مەككىگە كەتتى. ئۇ يەردىكى مۇشرىكلەرنى يىغىپ، مەدىنىگە ئۇرۇش ئېچىش ئۈچۈن شېئىرلار ئوقۇدى. ئۇلارنى ھەر تۈرلۈك ئۇسۇللار بىلەن ئۆزىگە جەلىپ قىلىپ، پىكىر بىرلىكىگە كەلدى. ھەتتا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن سۇيىقەست پىلانى تۈزدى. ئاللاھ تائالاھ بۇ ئەھۋالنى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بىلدۈرۈپ، «ئۇلار ئاللاھ تائالاھنىڭ رەھمىتىدىن ئۇزاقلاشقان كىشلەردۇر...» دەپ ئايەت نازىل قىلدى. (نىسا سۈرىسى، 52-ئايەت)

بۇ ئايەت نازىل بولغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، شەرەپلىك ئاسخابىغا: كىم كاب بىن ئەشرەپنى ئۆلتۈرىدۇ؟ دېدى. مۇھەممەت بىن مەسلەمە: يا رەسۇلۇللاھ! سەن خالىساڭ، ئۇنى مەن ئۆلتۈرەي، دېدى. پەيغەمبەر: مەن خالايمەن. ئۆلتۈر، دېدى. مۇھەممەت بىن مەسلەمە، بىر قانچە كۈن بۇ ئىش ئۈستىدىن پىلان تۈزدى. دوستلىرىدىن ئەبۇ نائىلە، ئابباس بىن بىشىر، ھارىس بىن ئەۋس، ئەبۇ ئابىس ئىبنى جەبىرلەرنىڭ قېشىغا كېلىپ، پىلانىنى سۆزلەپ بەردى. ئۇلار بۇ پىلانغا قوشۇلۇپ، بىرلىكتە ھەرىكەت قىلىشقا ماقۇل بولدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ: «يا رەسۇلۇللاھ! ئەگەر سىز ماقۇل كۆرسىڭىز، بىز ئۇلار بىلەن پاراڭلاشقاندا، كابنىڭ قېشىدا ئۇنى خوش قىلىدىغان سىز بىلەن مۇناسىۋەتلىك بەزى گەپلەرنى قىلساق بولامدۇ؟» دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇلارغا ئۆزلىرى خالىغان بويىچە قىلىشنى ئەمىر قىلدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن يوليورۇق ئالغاندىن كېيىن، ئۇلار كاب بىن ئەشرەپنىڭ يېنىغا بىرىپ، ئۇنىڭغا: شۇ مۇھەممەت بىزدىن تېخىمۇ كۆپ سەدىقە تەلەپ قىلدى. باجلىرىمىزنى كۆپەيتتى. ئۇنىڭ ئۈچۈن سەندىن قەرز ئالغىلى كەلدۇق، دېدى. كاب خوشاللىقىدىن، مۇھەممەت بىن مەسلەمەنى، ماڭ ئوخشاش ئويلايدىكەن دەپ قالدى ۋە: ئۇ سىلەرنى تېخىمۇ زېرىكتۈرىدۇ، دېدى. مۇھەممەت بىن مەسلەمە: ئەمما ئۇنىڭغا بىرقېتىم ئىتائەت قىلغان بولدۇق، بۇنى داۋام قىلىمىز، قاراپ باقامدۇق ئاخىرى قانداق بولىدۇ؟ سەن بىزگە ئازىراق خورما بېرىپ تۇرغىن، دېدى. كاب: بولىدۇ بىرەي. لېكىن، ماڭا بىرەر نەرسەڭلارنى گۆرۈگە قويۇشۇڭلار كېرەك، دېدى. مۇھەممەت بىن مەسلەمە ۋە دوستلىرى: نىمە تەلەپ قىلىسەن؟ دېدى. كاب: ئاياللىرىڭلارنى، دېدى. ئۇلار: ياق بۇ بولمايدۇ، دېدى. كاب: ئەمىسە، ئوغۇللىرىڭلارنى بېرىڭلار، دېدى. ئۇلار: ياق، بولمايدۇ، باشقىلار، « ئىككى توك-توك تۆگىگە بېسىلغان خورمىغا،

[128] ئىبنى ئىسهاق ئەس-سىرە، 230~231 :S؛ ئىبنى هىشام، ئەس-سىرە، 180~182 ،1؛ ئابدۇررازاق، ئەل مۇسەننەف، 485 ،V.

ئوغۇللىرىنى گۆرۈڭگە قويۇپتۇ» دېسە، بۇ بىزگە نومۇس. بىز پەقەت ساڭا، قورالىرىمىز بىلەن ساۋۇت دوبۇلغىلىرىنىلا بېرەلەيمىز، دېدى. كاب تەكلىپنى قوبۇل قىلىپ ئۇلارنىڭ قايسى ۋاقىتتا كېلىشىنى ئۇقتۇردى.[129]

مۇھەممەت بىن مەسلەمە، بىر كۈنى كېچىدە، ئەبۇ نائىلە بىلەن كابنىڭ ئۆيىگە كەلدى. كاب ئۇلارنى قەلئەگە چاقىردى ۋە ئۇلارنى كۈتىۋېلىش ئۈچۈن پەسكە چۈشەي دەپ تۇرۇشىغا، كابنىڭ ئايالى: بۇ كېچىدە قەيەرگە چىقىسەن؟ دېدى. كەلگەنلەر، مۇھەممەت بىن مەسلەمە بىلەن قېرىندىشىم ئەبۇ نائىلە، دېدى. ئايالى: ئۇلارنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىدىم. ماڭا بىر يامانلىقتىن بىشارەتتەك بىلىندى، ئاۋازىدىن قان ھىدى كېلىۋاتىدۇ، دېدى. كاب: ياق، ئۇلار مۇھەممەت بىن مەسلەمە بىلەن سۈت قېرىندىشىم ئەبۇ نائىلە. ئۇ ئېسىل بىرسى، يېرىم كېچىدىمۇ قىلىچۋازلىققا چاقىرىلسا، ياق دېمەستىن كېلىدۇ. مۇشۇنداق باتۇر بىرسى، دېدى. مۇھەممەت بىن مەسلەمە ئۆزى بىلەن بىرلىكتە ئىككى كىشىنى، باشقا بىر رىۋايەتكە قارىغاندا ئۈچ كىشىنى، قەلئەنىڭ ئىچىگە كىرگۈزدى. بۇلار ئەبى ئابىس بىن جەبىر، ھارىس بىن ئەۋس، ئابباب بىن بەشىر ئىدى.[130] مۇھەممەت بىن مەسلەمە، سەپداشلىرىغا: «مەن ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشكەندە، چېچىنى پۇراشنى ئېيتىمەن، مەن ئۇنىڭ بېشىنى تۇتقان ۋاقتىمدا، سىلەر كېلىپ ئۆلتۈرۈڭلار» دېدى. كاب بىن ئەشرەپ، چىرايلىق كىيىملىرىنى كىيىپ، بەدىنىگە خۇش-پۇراق نەرسىلەرنى چېچىپ، ئۇلارنىڭ يېنىغا كەلدى. مۇھەممەت بىن مەسلەمە: ھازىرغىچە بۇنداق خۇش-پۇراق پۇراپ باقمىدىم، دەپ كابقا يېقىنلاشتى. كاب: ئەرەپلەرنىڭ ئەڭ خۇش-پۇراق ئاياللىرى مېنىڭ قېشىمدا، دەپ ماختاندى. مۇھەممەت بىن مەسلەمە: بېشىڭىزنى بىر پۇراپ بېقىشىمغا روخسەت قىلامسىز؟ دېدى. كاب، پۇرشقا ئىجازەت بەردى. سەبداشلىرىمۇ كېلىپ پۇرىدى. شۇنىڭ بىلەن يەنە بىر قېتىم پۇرىۋېلىشنى تەلەپ قىلدى. مۇھەممەت بىن مەسلەمە، بۇ قېتىم ئۇنىڭ بېشىنى قۇچاقلاپ سەپداشلىرىغا ئىشارەت قىلدى. بىرىنچى قىلىچتا جېنى چىقماي ۋارقىرىدى. شۇنىڭ بىلەن مۇھەممەت بىن مەسلەمە ئۇنىڭغا خەنجەر ئۇردى. كابنى ئۆلتۈرگەن مۇسۇلمان ئەسكەرلەر دەرھال ئۇ يەردىن ئۇزاقلىشىپ مەدىنىگە يول ئالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بۇ خەۋەرنى ئېلىپ كېلىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقۇدى ۋە مۇسۇلمان ئەسكەرلەرگە دۇئا قىلدى.

كاپىر كاب بىن ئەشرەپنىڭ ئۆلۈمى يەھۇدىلارنى ساراسىمىغا سالدى. چۈنكى كابغا ئوخشاش باي ئاقسۆڭەكنىڭ ئۆلىشى، ئۇلار ئۈچۈن ھاياتى بېخەتەرلىكنىڭ يوقلىقىدىن دېرەك بىرەتتى. تاڭ سەھەر بىلەنلا مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىشتى ۋە بۇ ۋەقە ئۈستىدىن شىكايەت قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «ئۇ، بىزنى تولا ئاۋارە قىلاتتى، بىزنى تىللاپ شېئىرلار ئوقۇيتتى، ئەگەر سىلەردىن قايسىڭلار ئۇنىڭدەك قىلساڭلار، ئاقىۋىتىڭلار قىلىچ» دېدى. بۇ تەھدىتنى ئاڭلىغان يەھۇدىلار قورقىنىدىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن قايتىدىن سۈلھى تۈزۈشتى...[131]

# بەنى كاينۇكا يەھۇدىلىرى

بىر كۈنى بەنى كاينۇكا يەھۇدىلىرى، بىر مۇسۇلمان ئايالغا چاقچاق قىلماقچى بولغاندا، بۇنى كۆرگەن بىر ساھابى دەرھال قىلىچىنى چىقىرىپ، ئۇ يەھۇدىنى ئۆلتۈرگەن ئىدى. شۇنىڭ بىلەن باشقا يەھۇدىلار بىرلىشىپ ئۇ ساھابىنى شېھىت قىلغان ئىدى. ۋەقەدىن خەۋەر تاپقان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، كاينۇكا يەھۇدىلىرىنى بازارغا چاقىرتىپ: ئەي كاينۇكا جامائىتى! سىلەر ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇرەيشكە بەرگەن ئازابىدىن قورقۇڭلار ۋە مۇسۇلمان بولۇڭلار. مېنىڭ ئاللاھ تائالاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر ئىكەنلىكىمنى ياخشى بىلىسىلەر! بۇنى ۋە ئاللاھ تائالاھنىڭ سىلەرگە بەرگەن ۋەدىسىنى كىتابىڭلاردا ئوقۇپ تۇرۇپسىلەر... دېدى. بۇ مەرھەمەتلىك سۆزنى ئاڭلاپ تۇرۇپمۇ، سۈلھى بۇزغان يەھۇدىلار: ئەي مۇھەممەت! ئۇرۇشتىن خەۋىرى يوق بىر قەۋمنىڭ مەغلۇبىيىتى سېنى ئالدىمىسۇن! قەسەم ئىچىمىزكى، بىز جەڭگىۋار قەۋم! پەقەت، سەن بىز بىلەن جەڭگە چۈشكەندە، بىزنىڭ قانداق باھادىرلاردىن ئىكەنلىكىمىزنى ياخشى بىلىپ قالىسەن!... دەپ جەڭگە چاقىردى.

شۇنداق قىلىپ، باشتا تۈزگەن سۈلھىنى بۇزۇپ، ئوچۇق-ئاشكارە جەڭ ئېلان قىلدى... شۇنىڭ بىلەن جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: «ئەي ھەبىبىم! ئەگەر سەن بىلەن ۋەدىلەشكەن بىر قەۋمنىڭ، ۋەدىسىنى بۇزۇپ ساڭا قارشى چىققان ۋاقتىدا، ئۇرۇش قىلىشتىن

---

[129] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 34~33، II.
[130] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 32، II.
[131] بۇخارى، «مەگازى»، 15؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 182، I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 31، II؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، 271VL.,

بۇرۇن ھەق ۋە ئادالەت ئاستىدا ۋەدىلىرىنى بۇزغانلىقىنى ئۇلارغا بىلدۈرگىن. چۈنكى ئاللاھ تائالاھ خائىنلەرنى ياخشى كۆرمەيدۇ» دەپ ۋەھى كەلتۈردى. (ئەنفال سۈرىسى، 58-ئايەت، مەنىسى)

باشقا بىر ئايەتى كەرىمدە: «ئەي رەسۇلۇم! ئۇ كاپىر يەھۇدىلارغا دىگىنكى: سىلەر چوقۇم مەغلۇپ بولىسىلەر ۋە توپلىنىپ دوزاققا ئېتىلىسىلەر. ئۇ دوزاق، نەقەدەر يامان بىر يەر» دەپ بايان قىلىنغان. (ئالى ئىمران سۈرىسى، 12-ئايەت)

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز دەرھال قوشۇن تەشكىللەپ، كاينۇقا يەھۇدىلىرىغا يۈرۈش قىلدى. ھەزرەتى ھامزا ئاق رەڭلىك بايراق كۆتۈرۈپ قوشۇننى باشلاپ ماڭدى. مەدىنىگە ئەبۇ لۇبابە ۋەكىل بولۇپ قالدى.[132] مۇبارەك قوشۇن كاينۇقا قەلئەسى ئەتراپىنى قورشىدى. «بىز جەڭگىۋار باھادىر» دىگەن يەھۇدىلار بىر تال ئوق ئېتىشقىمۇ جۈرئەت قىلالمىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، قەلئەنىڭ كىرىش-چىقىشلىرىنى كونتۇرۇل ئاستىغا ئالدى. ھىچكىم قەلئە سىرتىغا چىقالمىدى، بۇ ئەھۋال ئون كۈن داۋام قىلدى.[133] يەھۇدىلار بەرداشلىق بېرەلمەي تەسلىم بولدى. ھەر بىرسىنى ئۆلتۈرشىنىڭ ئورنىغا، مەرھەمەت پەيغەمبەرى سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، كاينۇقا يەھۇدىلىرىنىڭ شامغا كېتىشىگە يول قويىدى. شۇنداق قىلىپ ئۇلار مەدىنىدىن قوغلاپ چىقىرىلدى.[134]

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، مەدىنىدە ھەم يەھۇدىلارغا، ھەم ئابدۇللاھ بىر ئۇبەيدەك مۇسۇلمان قىياپىتىگە كىرىۋالغان مۇناپىقلار ۋە مۇشرىكلەر بىلەن تىركىشەتتى. بۇنىڭدىن باشقا، مەدىنە سىرتىدىكى مۇشرىك قەبىلىلەرنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىپ، ئۇلارنى مۇسۇلمان قىلىش ئۈچۈن توختىماي پەيغەمبەرلىك خىزمىتىنى داۋام قىلاتتى. بەدىر ئۇرۇشىدىن كېيىن، سەۋىك، گاتافان، كاردە، باھران قاتارلىق نۇرغۇن ئۇرۇشلار مەيدانغا كەلدى.

بۇ ۋاقىتلاردا، زەكاتنىڭ پەرىز قىلىنىشى، سەدىقە-پىترلارنىڭ بېرىلىشى، ھىيت نامازلىرىنىڭ قىلىنىشى ۋە قۇربانلىق قىلىش قاتارلىق ئەمىرلەر كەلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، قىزى ئۈممۈ گۈلسۈمنى ھەزرەتى ئوسمانغا نىكاھلىدى. زەينەپ بىنتى جاھش ۋە ھەزرەتى ئۆمەرنىڭ قىزى ھافسانى ئۆز نىكاھىغا ئالدى. ھەزرەتى ئالىنىڭ ئوغلى، ھەزرەتى ھەسەن دۇنياغا كەلدى.

[132] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 29، II.

[133] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 29، II.

[134] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،180~176، I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 29، II.

# ئوھۇت ئۇرۇشى

مەككىلىك مۇشرىكلەر بەدىر ئۇرۇشىدىكى مەغلۇبىيىتىدىن دەرس ئالماي، ئۇرۇش قالدۇرغان ئەسلىمىلەرنى پەقەتلا ئۇنتىيالمىغان ئىدى. قۇرەيش، بۇ ئۇرۇشتا كۆزگە كۆرۈنگەن ئاقسۆڭەكلىرىدىن ئايرىلغان ئىدى. بۇنىڭدىن باشقا، شامغا بارىدىغان تىجارەت يولىنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ قولىغا ئۆتىشى، ئۇلارنىڭ قۇيۇقۇ چاشلىرىنى تىك قىلىۋەتكەن ئىدى.

ئەبۇ سۇفيان باشچىلىقىدىكى كارۋان، يۈزدە يۈز پايدا بىلەن مەككىگە كەلگەن ئىدى. ئەڭ چوڭ پاي قوشقانلارنىڭ جىقى بەدىر ئۇرۇشىدا ئۆلگەنلىكى ئۈچۈن، كارۋاننىڭ پايدىسى دارۇن نەدۋە دېگەن يەردىكى، مۇشرىكلەرنىڭ مەجلىس ئاچىدىغان بىناسىدا مۇھاپىزەت قىلىنىغان ئىدى.

ساففان بىن ئۇمەييە، ئىكرىمە بىن ئەبى جەھىل، ئابدۇللاھ بىن رەبىئالاردەك دادىلىرىنى، قېرىنداشلىرىنى ۋە ئوغۇللىرىنى يوقاتقانلار، «مۇسۇلمانلار بىزنىڭ ئۇلۇغلىرىمىزنى ئۆلتۈرۈپ، بىزنى دەربەت-ئەلەمگە قويدى. ئەمدى ئۇلاردىن ئىنتىقام ئېلىشنىڭ ۋاقتى كەلدى. كارۋاننىڭ تاپقان پايدىسى بىلەن بىر قوشۇن تەشكىللەپ، مەدىنىگە ھۇجۇم قىلىپ ئىنتىقامىمىزنى ئالايلى» دېيىشىپ، ئەبۇ سوپيانغا مەقسەتلىرىنى بايان قىلدى.

ئەبۇ جەھىل، ئۇتبە ۋە شەيبەلەردەك ئازغۇن كاپىرلار ئۆلتۈرۈلگەنلىكى ئۈچۈن، مۇشرىكلەرنىڭ بېشىدا، تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئەبۇ سۇفيان بارئىدى. ئۇلار شام تىجارىتىدە يۈز مىڭ ئالتۇننى قولغا كەلتۈرگەن بولۇپ، بۇنىڭ يېرىمى پايدا، يېرىمى دەسمى ئىدى. دەسمىلەر ئېگىلىرگە دەرھال قايتۇرۇلۇپ، پايدىنى ئىككىگە بۆلدى. پايدىنىڭ يېرىمىغا ئەسكەر، يېرىمىغا قورال-ياراق تەييارلايدىغان بولدى. پايدىدىن شائىر ۋە خاتىپلارمۇ قۇرۇق قالمىدى. خاتىپ ۋە شائىرلار شېئىر ۋە مەرسىيەلەرنى ئوقۇپ، خەلقنىڭ قىزغىنلىقىنى يۇقىرى كۆتۈرۈپ، ئۇرۇشقا كۈشكۈرتسە، ئاياللار ساز چېلىپ ئۇلارغا ماسلىشاتتى. مۇسۇلمانلارنى مەدىنىدىن چىقىرىش، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنى يوقۇتۇپ، ئىسلامىيەتنىڭ نۇرىنى ئۆچۈرۈش ئۈچۈن قەبىلە-قەبىلە ئارىلاپ ئەسكەر توپلاشقان ئىدى.

ئەڭ ئاخىرى ئۇلار مەككىدە 3000 كىشىلىك قوشۇن تەشكىللىدى. بۇلارنىڭ ئىچىدە، 700 زىرىخلىق (قىلىچ ئۆتمەيدىغان ئىچ كىيىم)، 200 ئاتلىق ۋە 3000 تۆگە بار بولۇپ، سازەندىلەر بىلەن ئاياللارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇ قوشۇنغا ئەبۇ سۇفيان قوماندان ئىدى. ئايالى ھىند ئاياللارغا باش بولغان بولۇپ، مۇشرىكلەرنى جەڭگە دەۋەت قىلىشتا بەكمۇ مۇھىم رول ئوينىغان ئىدى. چۈنكى بەدىر ئۇرۇشىدا، دادىسى بىلەن ئىككى قېرىندىشىدىن ئايرىلغان ئىدى. بۇنىڭ ئەلىمنى ئۇنتىيالماي، ئاياللارنىڭ ئۇرۇشقا چىقىشىغا قارشى چىققانلارغا: «بەدىر ئۇرۇشىنى ئۇنتۇپ قالماڭلار! ئاياللىرىڭلار ۋە باللىرىڭلارنى دەپ جەڭ مەيدانىدىن قاچقان ئىدىڭلار!... بۇنىدىن كېيىن قېچىشنى ئويلايدىغانلار، ئارقىسىدا بىزنى كۆرىدۇ!...» دەپ ئۇلارنىڭ ئاغزىنى تۇۋاقلىغان ئىدى. بۇ شەكىلدە مۇشرىك قوشۇننى پۈتۈن كۈچى بىلەن روھلاندۇراتتى.

مۇشرىكلەردىن جۇبەيىر بىن مۇتىمنىڭ نەيزە ئېتىشقا قالتىس ئۇستا، ۋاھشى ئىسىملىك بىر قۇلى بار ئىدى. ئاتقان يېرىگە تەككۈزىدىغان ئۇستا مەرگەن ئىدى. ھىند، دادىسى ئۇتبەنى، جۇبەيىر بولسا تاغىسى تۇئايمانىڭ بەدىر ئۇرۇشىدا ئۆلتۈرۈلگەنلىكى ئۈچۈن، ھەزرىتى ھامزاغا بولغان ئىنتىقام ئوتلىرى لاۋۇلداپ ياناتتى. جۇبەيىر قۇلى ۋاھشىگە: «ئەگەر ھەزرىتى ھامزانى ئۆلتۈرسەڭ، سېنى ھۆرلۈككە چىقىرىمەن!» دىدى. ھىندمۇ: «ئەگەر ئۇنى ئۆلتۈرسەڭ، ساڭا نۇرغۇن ئالتۇن-كۆمۈش بېرىمەن» دەپ ۋەدە بەرگەن ئىدى.[135]

پۈتۈن تەييارلىقلارنى پۈتتۈرگەن قۇرەيش قوشۇنى، بايراقلىرىنى تالخا بىن ئەبى تالخا، ئەخابىشتەن بىرىنە، ئۈۋەيف ئوغلى سۇفيانغا تۇتقۇزدى.

مەككىدە تەييارلىقلار پۈتكەن ئىدى. ھەزرىتى ئابباس، مۇشرىكلەرنىڭ 3000 كىشىلىك بىر قوشۇن تەشكىللىگەنلىكىنى، بۇلارنىڭ ئىچىدە 700 زىرىخلىق، 200 يۈزىنىڭ ئاتلىق، 3000 تۆگىسى ۋە ساناقسىز قورال-ياراقلىرىنىڭ بارلىقىنى خەۋەر بەرگەن ۋە بۇنىڭغا قاراپ تەدبىر ئېلىشى كىرەكلىكىنى بىلدۈرگەن بىر مەكتۇپ يېزىپ، ئىشەنچلىك بىر ئادىمىدىن مەدىنىگە خەۋەر ئەۋەتتى.

بۇ خەۋەرنى تاپشۇرۇپ ئالغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ۋەزىيەتنى ئىنچىكىلەپ تەكشۈرۈش ئۈچۈن بىر قانچە دوستىغا ۋەزىپە بەردى. بۇ ساھابىلەر مەككىگە قاراپ يولغا چىقتى. يولدا مۇشرىك قوشۇننىنىڭ كېلىۋاتقانلىقىدىن خەۋەر تاپتى ۋە ئۇلارنىڭ

---

[135] بۇخارى، «مەگازى»، 23؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،69، II.

ئەھۋاللىرىنى تەكشۈرگەندىن كېيىن دەرھال مەدىنىگە قايتىپ كېلىپ، ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن ۋە تەكشۈرۈپ ئىنىقلىغان ئۇچۇرلار بىلەن مەككىدىن كەلگەن مەكتۇپنىڭ بىردەكلىكىنى ئىسپاتلىدى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى تېزلىك بىلەن تەييارلىق خىزمەتلىرىنى باشلىۋەتتى. بولۇپمۇ تۇيۇقسىز زەربىگە ئۇچۇرماسلىق ئۈچۈن، مەدىنىنىڭ ئەتراپىغا قاراۋۇللارنى ئورۇنلاشتۇردى. ئاسخابى كېرەم قىسقا ۋاقىت ئىچىدە توپلىنىپ، تەييارلىقلىرىنى پۈتتۈردى. ئائىلە-تاۋاباتلىرى بىلەن ۋىدالىشىپ، كائىناتنىڭ سۇلتانىنىڭ ئەتراپىغا توپلاشتى.

ئۇ كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەسچىتتە ئاسخابى بىلەن جۈمە نامىزى قىلدى ۋە خۇتبىدە، ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى تارقىتىش ئۈچۈن جىھات قىلىشنىڭ، دۈشمەن بىلەن ئېلىشىشنىڭ ئەھمىيىتىنى سۆزلەپ، بۇ يولدا ئۆلگەنلەرنىڭ شېھىت بولۇپ جەننەتكە كىرىدىغانلىقىنى، دۈشمەن ئالدىدا سەبىرلىك بولۇپ، تىز يۈكمىگەنلەرگە ئاللاھ تائالاھنىڭ ياردەم قىلىدىغانلىق خوش-خەۋىرىنى بەردى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئاسخابى كىرەم بىلەن بۇ ئۇرۇشنىڭ قەيەردە بولىشى لېكىرەكلىكى ھەققىدە مەسلىھەتلەشتى ۋە ئاخشام كۆرگەن چۈشىنى سۆزلەپ بەردى. ئۇ: چۈشۈمدە ئۆزەمنى مۇستەھكەم بىر زىرىخ ئىچىدە كۆردۈم. قىلىچىمنىڭ ئۇچىدا بىر يېرىق پەيدا بولغانلىقىنى، بوغازلانغان بىر كالىنى ۋە ئارقىسىن بىر قوچقارنىڭ ئېلىپ كېلىنگەنلىكىنى كۆردۈم، دىدى. ئاسخابى كېرەم: يا رەسۇلۇللاھ! بۇ چۈشكە قانداق تەبىر بېرىسىز؟ دىدى. پەيغەمبەر: مۇستەھكەم بىر زىرىخ كىيىش، مەدىنىگە ۋە مەدىنىدە قېلىشقا ئىشارەتتۇر. ئۇ يەردە قېلىڭلار!... قىلىچىمنىڭ ئۇچىنىڭ يېرىلىشى، بىر پېشكەللىككە ئۇچرايدىغانلىقىم، كالىنىڭ بوغازلىنىشى، ئاسخابىمدىن بەزىلىرىنىڭ شېھىت بولىدىغانلىقىغا، ئۇنىڭ ئارقىسىدىن كەلگەن قوچقار بولسا، ئەسكىرى بىرلىككە ئىشارەتتۇر، بەلكىم جانابى ھەق ئۇلارنى ئۆلتۈرىدۇ، دىدى.

باشقا بىر رىۋايەتتە، «چۈشۈمدە قىلىچىمنى يەرگە ئۇردۇم، ئۇچى سۇندى. بۇ ئۇھۇت كۈنى ئاسخابىمنىڭ بەزىلىرىنىڭ شېھىت بولىدىغانلىقىغا ئىشارەتتۇر. قىلىچىمنى قايتىدىن يەرگە ئۇرسام بۇرۇنقى ھالىتىگە كەلدى. بۇ ئاللاھ تائالاھتىن بىر غەلبە كېلىدىغانلىقى، مۆمىنلەرنىڭ توپلىنىدىغانلىقىغا ئىشارەتتۇر» دېيىلگەن ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۆزىگە ۋەھى بىلەن بىلدۈرۈلمىگەن بەزى ئىشلاردا ئاسخابى بىلەن مەسلىھەت قىلىپ، ئۇنىڭغا يارىشا ھەرىكەت قىلاتتى. دۈشمەن بىلەن قەيەردە جەڭ قىلىش توغرىسىدا، ئاسخابى كېرەمنىڭ بەزىلىرى، «مەدىنىدە قېلىپ، مۇداپىيە ئۇرۇشى قىلايلى» دىدى. بۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئوي-پىكرلىرى بىلەن بىردەك ئىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى، ئۆمەر، ساد بىن مۇئازدەك (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) ئاسخابى كېرەم ئۇلۇغلىرىمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن ئوخشاش پىكىردە ئىدى. پەقەت، بەدىر ئۇرۇشىغا قېتىلىش پۇرستى بولمىغان قەھرىمان ياش ساھابىلەر، بەدىر ئۇرۇشىغا قاتناشقان ساھابىلەرنىڭ قولغان كەلتۈرگەن ئەجىر ۋە ساۋاپلىرى ۋە بەدىر ئۇرۇشىدىكى شېھىتلەرنىڭ يۈكسەك ماقامىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن ئاڭلىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ ئۇرۇشقا بارالمىغانلىقىنى ئۈچۈن تولىمۇ بىئارام بولغان ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن دۈشمەن بىلەن مەدىنە سىرتىدا، يۈزمۇ-يۈز ئېلىشىشنى ئويلىشاتتى. ھەزرەتى ھامزا، نۇمان بىن مالىك، ساد بىن ئۇبادە بۇ قاراشتىكىلەردىن بىرى ئىدى. ھەزرەتى ھايسەمە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن ئىجازەت ئېلىپ، «يا رەسۇلۇللاھ! قۇرەيشلىك مۇشرىكلەر، ئوخشىمىغان ئەرەپ قەبىلىلىرىدىن ئەسكەر يىغدى. ئات-تۆگىلىرگە مىنىپ تۇپراقلىرىمىزغا كىردى. بىزنى ئۆيىمىزنى ۋە قەلئەلىرىمىزنى قورشاپ، ئارقىمىزدىن چوڭ گەپ قىلىدۇ. بۇنداق بولغاندا ئۇلار تېخىمۇ ھەددىدىن ئېشىپ، يېڭى زۇلۇملار ئوتتۇرغا چىقىدۇ. ھازىر ئۇلارنىڭ ئالدىغا چىقمىساق، باشقا ئەرەپ قەبىلىلىرى بىزنى چاغلىق ئىكەن دەپ قالىدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ بىزنى مۇشرىكلەر ئۈستىدىن غالىپ قىلىدىغانلىقىغا ئىشىنىمەن. ئەگەر بېشىمغا بىر ئىش كەلسە شېھىتلىكتۇر. بەدىردە بۇنىڭدىن مەھرۇم قالدىم. مەن ئۇنى بەكمۇ ئارزۇ قىلغان ئىدىم. ئوغلۇم بىلەن بەدىر ئۇرۇشىغا چەك تاشلىغان ئىدۇق، ئۇ مەندىن بەكىرەك تەلەيلىك ئىكەن، بەدىردە شېھىتلىك مەرتىۋىسىگە ئېرىشتى. يا رەسۇلۇللاھ! شېھىتلىكنى بەكمۇ ئارزۇ قىلىمەن. تۈنۈگۈن ئاخشام ئوغلۇمنى چۈشۈمدە كۆردۈم. ئۇنى تولىمۇ چىرايلىق ھالەتتە كۆردۈم. ئۇ جەننەت باغلىرى ۋە ئۆستەڭلىرى بويىدا، ماڭا: ‹جەننەت ئاسخابىغا قېتىلغىن! مەن ئاللاھ تائالاھ ۋەدە بەرگەن يەرگە ئېرىشتىم!› دەيتتى. يا رەسۇلۇلاھ! قەسەم ئىچەيكى، تاڭ سەھەردىلا، ئوغلۇمنىڭ جەننەتلىك دوستى بولۇشنى ئارزۇ قىلدىم. زادى، يېشىممۇ چوڭلاپ قالدى. ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا بېرىشتىن باشقا مۇرادىم قالمىدى. جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! شېھىت بولۇپ، جەننەتتە ئوغلۇم بىلەن دوست بولۇش ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلغىن!...» دەپ يالۋۇردى. ئۇنىڭ كۆڭلىنى بۇزماسلىق ئۈچۈن، ئۇنىڭغا شېھىت بولۇشى ئۈچۈن دۇئا قىلدى.

نۇرغۇنىنىڭ بۇ پىكرىدە ئىكەنلىكىنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، دۈشمەن بىلەن مەدىنە سىرتىدا جەڭ قىلىشنى قارار قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن: «ئەي ئاسخابىم! سەۋرچان ۋە تىز پۈكمەس بولۇڭلار، بۇ قېتىممۇ جانابى ئاللاھ سىلەرگە ياردەم ئاتا قىلىدۇ. بىزنىڭ قىلىدىغان ئىشىمىز قىينچىلىقلارغا غەيرەت قىلىشتۇر» دىدى.

پېشىن نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن، كائىناتنىڭ سۇلتانى، سائادەت ماكانى مۇبارەك ئۆيىگە باردى. ئۇنىڭ روخسىتى بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرى ۋە ئۆمەر كىردى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ سەللىسىنى يۆگىشىگە ۋە زىرىخلىرىنى كىيىشىگە ياردەم قىلدى. رەسۇلۇللاھ قىلىچىنى ئېسىپ، قالقىنىنى دۈمبىسىگە باغلىدى. سىرتتا ئاسخابى كېرام، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ چىقىشىنى ساقلاپ تۇراتتى. مەدىنىدە قېلىپ، مۇداپىيە ئۇرۇشى قىلىشنى ئوتتۇرغا قويغانلار، باشقىلارغا: «رەسۇلۇللاھ، مەدىنە سىرتىغا چىقىش پىكرىدە ئەمەس ئىدى. سىلەرنىڭ سۆزۈڭلار بىلەن بۇنى قوبۇل قىلدى. ھالبۇكى رەسۇلۇللاھ، ئەمرىنى ئاللاھ تائالاھتىن ئالىدۇ. سىلەر بۇ ئىشنى ئۇنىڭغا قويۇپ بىرىڭلار، ئۇنىڭ ئەمىر قىلغىنىنى قىلىڭلار!» دىدى. ئۇلار قىلغانلىرىغا پۇشايمان قىلدى ۋە «رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزگە قارشى چىققانلاردىن بولمايلى!» دەپ پىكىرلىرىدىن ۋاز كەچتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، مۇبارەك ئۆيىدىن چىقىشى بىلەن، ئۇنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ: جېنىمىز ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! سەن قانداق ئويلىغان بولساڭ شۇنداق قىل! مەدىنىدە قېلىشنى خالىساڭ بۇ يەردە قالايلى، بىز سېنىڭ ئەمرىڭگە قارشى چىقىشتىن، ئاللاھ تائالاھتىن پاناھلىق تىلەيمىز، دىيىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بىر پەيغەمبەر، تاكى جانابى ئاللاھ ئۇنىڭ بىلەن دۈشمىنى ئوتتۇرىسدا ھۆكۈم قىلغۇچە، كىيگەن زىرىخنى ئۇرۇش قىلماي تۇرۇپ چىقارمايدۇ. سىلەرگە نەسىھىتىم شۇكى، بۇيرىغان ئىشىمنى قىلىڭلار! ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمىنى زىكىر قىلىپ، سەبىر بىلەن ۋەدەڭلاردا تۇرۇڭلار، ئاللاھ تائالاھ سىلەرگە ياردەم قىلىدۇ...» دىدى.

بۇ ۋاقىتتا ئامىر بىن جەمۇخ ھەزرەتلىرى، ئۆيىدىكى تۆت ئوغلىغا: ئەۋلاتلىرىم، مېنىمۇ بۇ ئۇرۇشقا ئېلىپ بېرىڭلار! دىدى. ئوغۇللىرى: قەدىرلىك دادا! پۇتىڭىزنىڭ ئاغرىقى بولغىنى ئۈچۈن، ئاللاھ تائالاھ سېنى سەۋەپلىك قىلدى. رەسۇلۇللاھ سېنىڭ ئۇرۇشقا بېرىشىڭغا ئىجازەت بەرمىدى. جىھاتقا چىقىش مەجبۇرىيىتىڭ يوق، سېنىڭ ئورنىڭغا بىز كېتىپ بارىمىز، دىدى ۋە دادىسىنى قايىل قىلىشقا تىرىشتى. ھەزرىتى ئامىر: ئىسىت، سىلەردەك ئوغۇللىرىمغا! بەدىر ئۇرۇشىدىمۇ شۇنداق دەپ مېنى جەننەتكە ئېرىشىشتىن قۇرۇق قويدۇڭلار، بۇ قېتىممۇ مەھرۇم قىلاي دەمسىلەر؟!... دىدى ۋە سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، ئۇنىڭغا: جېنىم پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ئوغۇللىرىم بەزى كەمچىلىكلىرىم تۈپەيلى مېنى ئۇرۇشتىن مەھرۇم قىلماقچى بولىۋاتىدۇ. قەسەم ئىچەيكى، مەن سەن بىلەن بىللە ئۇرۇشقا چىقىپ، جەننەت بىلەن شەرەپلىنىشنى خالايمەن. يا رەسۇلۇللاھ! سەن مېنىڭ ئاللاھ يولىدا جەڭ قىلىشىمغا ۋە شېھىت بولۇپ شۇ مايماق پۇتلىرىم بىلەن جەننەتتە مېڭىشىمنى مۇۋاپىق كۆرمەمسەن؟ دىدى. پەيغەمبەر: شۇنداق ئۈيغۇن كۆرىمەن، دىدى. بۇنىڭدىن تولىمۇ خوشال بولغان ئامىر بىن جەمۇخ ھەزرەتلىرى، تەييارلىنىپ، قوشۇنغا قېتىلدى.[136]

مەدىنىدە ناماز قىلدۇرۇش ئۈچۈن ئابدۇللاھ بىن ئۇممى مەكتۇم قالدى.[137] پەيغەمبەرلەرنىڭ سۇلتانى، ئۈچ تال بايراق تەييارلىدى. بايراقلارنى، ھاباب بىن مۇنزىرە، ئۇسەيىت بىن خۇدايىر ۋە مۇساب بىن ئۇمەيىرلەر ئايرىم-ئايرىم كۆتۈردى. مىڭ كىشىلىك بۇ قوشۇندا، ئىككى ئاتلىق ۋە زىرىخ كىيگەن يۈز كىشى بار ئىدى.[138]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېتەكچىلىكىدە، زىرىخ كىيگەن ساد بىن ئۇبادە بىلەن ساد بىن مۇئاز ھەزرەتلىرى ئالدىدا، مۇھاجىرلار ئوڭدا، ئەنسارىلار سولدا بولۇپ، جۈمە كۈنى پېشىن نامىزىدىن كېيىن، «ئاللاھۇ ئەكبەر» سادالىرى ئىچىدە، ئۇھۇتقا، بايرامغا ماڭغاندەك يولغان چىقىشتى.

يولدا، يەھۇدىلاردىن تەشكىللەنگەن ئالتە يۈز كىشىلىك ئاتلىق قوشۇنغا دۇچ كەلدى. بۇلار، مۇناپىقلارنىڭ بېشى بولغان، ئابدۇللاھ بىن ئۇبەي بىن سەلۇلنىڭ ئىتتىپاقداشلىرى بولۇپ، ئىسلام قوشۇنى بىلەن بىرلىشىش ئۈچۈن كەلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئۇلار مۇسۇلمان بولدىمۇ؟ دەپ سورىدى. ساھابىلار: ياق، مۇسۇلمان بولمىغان ئىكەن، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئۇلارغا ئېيتىڭلار، قايتىپ كەتسۇن، چۈنكى بىز مۇشرىكلەرگە قارشى ئۇرۇشتا كاپىرلار بىلەن بىرلەشمەيمىز، دىدى.

مۇھتەرەم پەيغەمبەرىمىز ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز، مەدىنە بىلەن ئۇھۇت ئارىسىدىكى شەيھايىن دىگەن يەرگە كەلگەندە، كېچىنى ئۆتكۈزۈش ئۈچۈن بۇ يەرگە چۈشتى. تېخى كۈن ئولتۇرمىغان ئىدى. قوشۇن ئىچىدە، دۈشمەن بىلە ئېلىشىپ شېھىتلىك مەرتىۋىسگە ئېرىشىش ئۈچۈن كەلگەن بالا يېشىدىكىلەرمۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، قوشۇننى چارلاۋىتىپ، ئون يەتتە ئەتراپىدىكى كىچىك باللارنى كۆرۈپ قالدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن رافى بىن خادىچ پۇتلىرىنىڭ ئۇچىنى كۆتۈرۈپ ئېگىز كۆرۈنۈشكە تىرىشاتتى. ھەزرىتى زۇھەيرنىڭ: «يا رەسۇلۇللاھ! رافى ئوقنى ياخشى ئاتىدۇ» دىگەن سۆزى بىلەن ئۇنى قوشۇنغا ئالدى. بۇنى كۆرگەن سەمۇرە بىن جۇندۇپ: «مەن چېلىشىشتا رافىنى بېسىۋالىمەن، شۇڭا مەنمۇ ئۇرۇشقا بېرىشىم كېرەك» دىدى.

[136]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 90،II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەغازى، 265،I.
[137]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 209،IV.
[138]ۋاكىدى، ئەل-مەغازى، 215،240،I؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخى دىماشىك، 267،VL.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تەبەسسۇم بىلەن ئۇلارغا قاراپ، چېلىشىپ بېقىشىغا ئەمر قىلدى. ھەزرىتى سەمۇرە بىن جۇندۇپ يېڭىشى بىلەن ئۇنىمۇ ئەسكەرلىككە ئالدى. باشقا بالىلارنى مەدىنىنى قوغداش ئۈچۈن قايتۇرىۋەتتى.[139] شام ۋە خۇپتەن نامازلىرىنىڭ ئەزانىنى ھەزرىتى بىلال يۇقىرى ئاۋازدا ئوقۇدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ناماز قىلدۇرغاندىن كېيىن، مۇھەممەت بىن مەسلەمەنى، ئەللىك كىشلىك بىر بىرلىك بىلەن، تاڭ ئاتقۇچە چارلاش خىزمىتى قىلىشقا تەيىنلىدى. شۇنىڭ بىلەن ئاسخابى كېرەم ئارام ئېلىشقا باشلىدى. ئۇ كېچە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى قوغداش شەرىپى ھەزرىتى زەكۋانغا نېسىپ بولغان ئىدى.

مۇشرىكلەر ئىسلام قوشۇنىنىڭ شەيھايىندا بارگاھ قۇرغانلىقىنى ئاڭلاپ، ئىكرىمە قوماندانلىقىدا بىر ئاتلىق ئەسكەر بىرلىكى قۇرۇلدى. تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئىكرىمە، قوشۇنى بىلەن ھاررە دىگەن يەردە ئىسلام قوشۇنى بىلەن يېقىنلاشقان بولسىمۇ، قورقۇپ چېكىندى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى تاڭ ئېتىشى بىلەنلا ئاسخابىنى ئويغاتتى. ئۇلار ئوھۇت تېغىغا يېتىپ كەلدى. بۇ يەردە ئىككى قوشۇن بىر-بىرىنى كۆرەلەيتتى. ھەزرىتى بىلال خەبەشى، روھلارنى جانلاندۇرۇپ، يۈرەكلەرنى تىترىتىدىغان گۈزەل ئاۋازى بىلەن بامدات نامىزىنىڭ ئەزانىنى ئوقىدى. ئەسكەرلەر قوراللىق ھالدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن ناماز قىلدى ۋە دۇئالار قىلىشتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا ئىككىنچى بىر زىرىخ ۋە مۇبارەك باشلىرىغا مەغپىرەت كىيگۈزۈلگەن بولدى.

بۇ ۋاقىتتا مۇناپىقلارنىڭ بېشى بولغان، ئابدۇللاھ بىن ئۇبەي: «بىز بۇ يەرگە ئۆزىمىزنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن كەلگەن ئوخشايمىز، نىمىشقا بۇنى بالدۇراق بىلمىگەن ئىدۇق؟» دەپ، ئۈچ يۈزگە يېقىن مۇناپىق بىلەن مەدىنىگە قايتىپ كەتتى.

ئىشەنگەن، يۈرەكلىرى بىر-بىرىگە تۇتاشقان، جانلىرىنى بۇ يولغا پىدا قىلغان، كۆزلىرى مىتمۇ قىلىپ قويمىغان، شېھىتلىك مەرتىۋىسى ئۈچۈن جان تىككەنلەرنىڭ سانى بولسا، يەتتە يۈزگە قەدەر ئىدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئەڭ ئاخىرقى بىر تامچە قېنى قالغۇچە قوغداشقا ۋەدە قىلغانلار ئىدى.

پەيغەمبەرلەر پەيغەمبەرى سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز، ئەسكەرلەرنى يېڭىدىن تەرتىپلىدى. قوشۇنىنىڭ ئارقا تەرىپىنى ئوھۇتقا، ئالدى تەرىپىنى مەدىنە تەرەپكە ئورۇنلاشتۇرۇپ، ئۇكاشە بىن مىھسانىنى قوشۇنىنىڭ ئوڭ قانىتىغا، ئەبۇ سەلەمە بىن ئابدۇلئەسەتنى قوشۇنىنىڭ سول قانىتىغا قوماندان قىلدى. ساد بىن ئەبى ۋاككاس بىلەن ئەبۇ ئۇبەيدە بىن جەرراھ ئوقچى بىرلىكلەرنىڭ ئالدىغا ئورۇنلاشتى. زىرىخلىق بىرلىكلەرگە بولسا، زۇبەير بىن ئاۋۋام، ئالدىنقى سەپتىكى زىرىخسىز بىرلىكلەرگە بولسا، ھەزرىتى ھامزا، مىكداد بىن ئامىر ئارقا سەپكە باش بولدى.

ئىسلام قوشۇنىنىڭ سول تەرىپىدە ئاينەين تۆپىلىكى بار ئىدى. بۇ تۆپىلىكتە تار بىر يول بار بولۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ يەرگە ئابدۇللا بىن جۇبەير قوماندانلىقىدا 50 ئوقچى قىسىم قويغان ئىدى. ئوقچىلار بۇ تار يولنىڭ ئەتراپىغا ئورۇنلاشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇلارغا كەسكىن قىلىپ: «بىزنى ئارقا تەرەپتىن قوغدايسىلەر، بۇ يەردىن بىر قەدەممۇ نېرى بولمايسىلەر، دۈشمەننى يەڭگەن ھالەتتىمۇ، سىلەرگە ئادەم ئەۋەتىپ خەۋەر يەتكۈزمىگۈچە، بۇ يەردىن ئايرىلمايسىلەر. دۈشمەننىڭ بىزنى ئۆلتۈرمەكچى بولغىنىنى ۋە ئۆلتۈرگىنىنى كۆرسەڭلارمۇ، كېلىپ بىزگە ياردەم قىلمايسىلەر، پەقەت دۈشمەن سىلەرگە قاراپ يول تۇتقاندا ئاندىن ئۇلارنى ئوققا تۇتىسىلەر. چۈنكى ئاتلىق ئەسكەرلەر ئوقچى قىسىمغا قارشى ھۇجۇم قىلالمايدۇ. ئاللاھىم! سېنى، بۇلارغا بۇ ئىشنى تەبلىق قىلغىنىمغا شاھىت قىلىمەن!» دەپ بۇيرۇق قىلدى.

بۇ بۇيرۇقنى بىر قانچە قېتىم تەكرارلىغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «قۇشلارنىڭ جەسەتلىرىمىزنى چوقۇپ يېگىنىنى كۆرسەڭلارمۇ، مەن سىلەرگە ئادەم ئەۋەتمىگۈچە، يەرىڭلاردىن ئايرىلماڭلار.[140] ئەگەر بىز كاپىرلارنى يېڭىپ، ئۇلارنىڭ ئاياقلىرىمىز ئاستىدا قالغانلىقىنى كۆرسەڭلارمۇ، مەن سىلەرگە ئادەم ئەۋەتمىگۈچە يەرىڭلاردىن قىلچە ئايرىلماڭلار!...» دىدى-دە، قوشۇنىنىڭ بېشىغا قايتىپ كەلدى.

بايراق مۇساب بىن ئۇمەيرنىڭ قولىغا تۇتقۇزۇلدى. مۇساب بىن ئۇمەير بايراقنى ئېلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئالدىدا تۇردى.[141] بۇ ۋاقىتتا يېڭى توي قىلغان، ھەزرىتى ھانزالا، مەدىنىدىن ئوھۇتقا ئۇچقاندەك كېلىپ ئەسكەرلەر توپىغا قېتىلدى.

---

[139] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،66؛ ۋاكىدى، ئەل-مەغازى، I،215؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، S:V،419.

[140] بۇخارى، «جىھات»، 164؛ مەگازى، 20، 10؛ ئەبۇ داۋۇت، «جىھات»، 116؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، IV،293؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،65؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I، 164، 220، 224؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،47؛ I،476؛ III.

[141] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،73.

ئوھۇتقا ئۈچ كۈن بۇرۇن كەلگەن مۇشرىك قوشۇنىغا، ئەبۇ سوفيان قوماندانلىق قىلىۋاتقان ئىدى. ئۇلار مەدىنىنى ئارقا تەرىپىگە ئېلىپ سەپ تۈزدى. ئوڭ قانىتىدا ئاتلىق ئەسكەرلەر بىلەن خالىد بىن ۋەلىد، سول قانىتىدا ئاتلىق ئەسكەرلەر بىلەن ئىكرىمە قوماندانلىق قىلاتتى. ساپپان بىن ئۈمەييەنىڭ ئاتلىق قىسمىغا قوماندانلىق قىلىشى رىۋايەت قىلىنغان ئىدى. مۇشرىك بايرىقىنى تالخا بىن ئەبى تالخا كۆتۈرگەن ئىدى.

ئىككى قوشۇن ئارىسىدىكى كۈچ پەرقى بەكمۇ چوڭ ئىدى. قۇرەيش قوشۇنى، قورال-ياراق، سان ۋە تەمىنات جەھەتتىن مۇسۇلمانلاردىن تۆت ھەسسە ئۈستۈن ئىدى.

قۇرەيش قوشۇنىدا شاۋقۇن-سۈرەن، ئىنتىقام ئوتلىرىدا كۆزلىرى چەكچەيگەن ئاياللار، داقى-دۇمباق چېلىشىپ، ناخشا-ئۇسۇل بىلەن ئەسكەرلەرگە مەدەت بىرەتتى. ئۆز قوللىرىدا ياسىۋالغان بۇتلىرىدىن ياردەم تىلىشەتتى.

مۇسۇلمان ئەسكەرلەر تەرەپتە بولسا، دۇئالارنى ئىچىدە، «ئاللاھۇ ئەكبەر!... ئاللاھۇ ئەكبەر!...» دەپ تەكبىر قىلىشىپ، ئىسلام دىنىنىڭ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن قوغداپ قېلىنىشى ئۈچۈن يالۋۇرۇشاتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزمۇ، سۆيۈملۈك ئاسخابىنى ئاللاھ تائالا ئۈچۈن جىھاتقا، ئۇرۇشقا دەۋەت قىلىپ ئۇنىڭدىن كەلگەن پايدىلارنى ئاڭلىتىپ: «ئەي ئاسخابىم! سانى ئاز بولغان ئادەملەر ئۈچۈن دۈشمەن بىلەن ئېلىشىش تەس تۇيۇلىدۇ. ئەگەر ئۇلار سەۋرى قىلىپ ۋەدىلىرىدە تۇرسا، ئاللاھ تائالا ئۇلارغا غەلبە ئاتا قىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئۆزىگە ئىتائەت قىلغانلار تەرەپتە تۇرىدۇ... ئاللاھ تائالانىڭ سىزگە ۋەدە قىلغان مۇكاپاتىنى تىلەڭلار!...» دەيتتى. ئوھۇت ئۇرۇشى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئايەتى كەرىمىدە: «ئەي مۆمىنلەر! ئاللاھ تائالا بىلەن پەيغەمبەرنىڭ ئەمرى-پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلىڭلاركى، مەرھەمەتكە ئېرىشىڭلار. رەببىڭلاردىن مەرھەمەت تىلەشكە ۋە جەننەتكە كىرىش ئۈچۈن يۈگۈرۈڭلار ۋە بۇنىڭ ئۈچۈن تىرىشىڭلار. جەننەت، يەر شارى ۋە پۈتۈن ئالەم قەدەر چوڭدۇر. جەننەت، ئاللاھ تائالاھتىن قورۇققانلار ئۈچۈن تەييارلاندى. ئۇلار ئاز بولسىمۇ، كۆپ بولسىمۇ ئاللاھ يولىدا ماللىرىنى بېرىدۇ. غەزەپلىرىنى ئىپادىلىمەيدۇ. ھەر كىشىنى ئەپۇ قىلىدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئېھسان قىلغىنىنى سۆيىدۇ» دېيىلگەن ئىدى. (ئالى ئىمران سۈرىسى، 134~132-ئايەت، مەنىسى)

يەنە بىر ئايەتتە: «نەتىجىدە، ئۇلارنىڭ مۇكاپاتلىرى، ئاللاھ تەرىپىدىن مەغپىرەت ۋە دەرەخلەرنىڭ ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئاققان جەننەتلەردۇر. ئۇلار، ئۇ يەردە مەڭگۈ قالىدۇ. بۇنداق قىلغانلارنىڭ ئاللاھ تائالا ۋە رەسۇلۇغا ئىتائەت قىلغانلارنىڭ مۇكاپاتى نېمىدىگەن گۈزەل!» دېيىلگەن ئىدى. (ئالى ئىمران سۈرىسى، 136-ئايەت، مەنىسى)

قەلبى ئىمان بىلەن تولغان، كۆزلىرىدىن باتۇرلۇق نۇرلىرى ۋاللداپ تۇرغان، شېھىت بولۇش ئارزۇسى بىلەن ئوت بولۇپ يانغان ئاسخابى لكېرەم جايلىرىدا تۇرالماي قالغان ئىدى. ئۇلار دۈشمەنگە ھۇجۇم قىلىش ئۈچۈن تەقەززالىق بىلەن ئەمىر ساقلايتتى. بەدىر ئۇرۇشىدا باشلىرىغا باغلىۋالغاندەك، ھەزرىتى ئالى ئاق رەڭلىك، زۇبەير بىن ئاۋۋام سېرىق رەڭلىك، ئەبۇ دۇجانە بولسا، قىزىل رەڭلىك بۇقۇش باغلىۋالغان ئىدى. ھەزرەتى ھامزامۇ تۆگە قۇشى قانىتىدا ياسالغان تۇغنى باغلىۋالغان ئىدى. ئىككى قوشۇن بىر-بىرىسگە تېخىمۇ يېقىنلاشتى. يۈرەكلەر دۈپۈلدەيتتى. بىر ئازدىن كېيىن، بىر تەرەپتە، ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى يېيىش ئۈچۈن، ھەتتا ئەڭ يېقىنلىرى بىلەن ئۇرۇش قىلىشتىن تەپ تارتمايدىغان ئىسلام قوشۇنى؛ يەنە بىر تەرەپتە بولسا، باتىل، خۇراپى يولنى تۇتقان ئىسلام دۈشمەنلىرى بىلەن شىددەتلىك بىر ئۇرۇش مەيدانغا كېلەتتى.

ئوق ئېتىش دائىرىسگە يېقىنلىششى بىلەن، تۆگىگە مىنگەن، زىرىخ كىيگەن بىر مۇشرىك، مۇسۇلمان قوشۇنىدىن بىرسىنى دوئىلغا چاقىرىدى. مۇسۇلمان ئەسكەرلەر مەندىن قورققان چىقمى دەپ، ئارقا-ئارقىدىن ئۈچۈن قېتىم ۋارقىرىدى. شۇنىڭ بىلەن ئىسلام قوشۇنىدىن ئېگىز بويلۇق، بېشىغا سېرىق بۇقۇش باغلىغان بىر مۇسۇلمان ئەسكىرىنىڭ پىيادە كېلىۋاتقانلىقىنى كۆردى. بۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ خالاسىنىڭ ئوغلى زۇبەير بىن ئاۋۋام ئىدى. ئىسلام قوشۇنىدىن «ئاللاھۇ ئەكبەر!...» سادالىرى ياڭرايتتى. ھەزرەتى زۇبەيرنىڭ غەلبىسى ئۈچۈن دۇئا قىلىشاتتى. زۇبەير بىن ئاۋۋامنىڭ، مۇشرىككە يېقىنلىشا-يېقىنلاشماي مۇشرىكنىڭ تۆگىسى ئۈستىگە سەكرىگەنلىكىنى كۆرۈشتى. تۆگە ئۈستىدە شىددەتلىك بىر ئېلىشىش بولىۋاتاتتى. بۇ چاغدا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ: «ئۇنى تۆگىدىن يەرگە ئات» دىگەن ئەمرىنى ئاڭلار-ئاڭلىماي مۇشرىكنى يەرگە ئېتىپ، مۇشرىكنىڭ بويىنغا قىلىچ ئۇردى. مۇشرىكنىڭ دوبۇلغا كىيگەن بېشى، ساۋۇت كىيگەن بەدىنىدىن ئۈزۈلۈپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرەتى زۇبەيرگە دۇئا قىلدى.

ئۇنىڭدىن كېيىن مۇشرىكلەرنىڭ بايراقچىسى بولغان، تالخا بىن ئەبى تالخا مەيدانغا چۈشتى ۋە: «ئىچىڭلاردىن مەن بىلەن ئېلىشىشقا جۈرئەت قىلغۇدەك بىرسى بارمۇ؟» دەپ ۋارقىرىدى. ئۇنىڭ ئالدىغا ئاللاھ تائالاھنىڭ شىرى ھەزرەتى ئالى چىقتى. ھەزرەتى ئالى بىر قىلىچ ئۇرۇشى بىلەن، بېشىدىن پۇتىغىچە ساۋۇت-دوبۇلغىلار بىلەن پۈركەنگەن مۇشرىكنىڭ بېشى ئىككىگە

ئۆتتۈرىدىن ئىككى بولۇپ كەتتى. بۇنى كۆرگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، «ئاللاھۇ ئەكبەر!... ئاللاھۇ ئەكبەر!...» دەپ تەكبىر كەلتۈردى. بۇ تەكبىرگە ئاسخابى كىرامنىڭمۇ قېتىلىشى بىلەن تەكبىر سادالىرى يەر-زېمىننى تىترىتىۋەتتى.[142]

مۇشرىك بايرىقىنىڭ يەرگە چۈشكەنلىكىنى كۆرگەن تالخانىڭ قېرىندىشى ئوسمان بىن ئەبى تالخا، مەيدانغا يۈگۈردى ۋە بايراقنى يەردىن ئېلىپ، مۇسۇلمانلاردىن بىرسىنىڭ دۇئىلغا چىقىشىنى تەلەپ قىلدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ شىرى ھەزرىتى ھامزا مەيدانغا چۈشۈپ، «يا ئاللاھ!» دەپ ئوسماننىڭ مۈرىسىگە شۇنداق بىر قىلىچ چاپتىكى، بايراق تۇتقان قولى يەرگە ئۈزۈلۈپ چۈشۈپ، جان بەردى.[143]

مۇشرىكلەردىن ئەبۇ ساد بىن ئەبى تالخا پىيادە مەيدانغا چۈشتى. ئۇمۇ بېشىدىن پۇتىغىچە ساۋۇت-دۇبۇلغىلار كىيگەن ئىدى. ئۇ كېلىپ كۆپۈرلۈق بايرىقىنى يەردىن ئالدى ۋە مۇسۇلمانلارغا قاراپ، «مەن كۇسامنىڭ دادىسى، مەن بىلەن كىم ئېلىشالايدۇ؟» دەپ ۋارقىراشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا ھەزرىتى ئالىنى چىقاردى. ھەزرىتى ئالى ئۇنىمۇ ئۆلتۈرۈپ، بايرىقىنى يەرگە چۈشۈرگەندىن كېيىن سەپكە قايتىپ كەلدى.

بۇنىڭدىن كېيىنمۇ نۇرغۇنلىغان مۇشرىك مەيدانغا چىقىپ، يەرگە چۈشكەن بايرىقىنى ئالدى ۋە دۇئىلغا چىقماقچى بولدى. ئەمما ھەر قېتىمدىلا، ئاللاھ تائالاھنىڭ ياردىمى بىلەن قەھرىمان ساھابىلار ئۇلارنى يەر چىشلەتتى. ئىسلام ئەسكەرلىرىنىڭ تەكبىر ئاۋازلىرى جاراڭلايتتى. دۈشمەن قوشۇنلىرى بولسا، پەرىشانلىق ۋە ئۈمۈتسىزلىك ئىچىدە قالدى. ھەتتا شاۋقۇن-سۈرەنلىرى ئاسمانغا چىققان مۇشرىك ئاياللارمۇ، «نومۇس سىلەرگە، نومۇس!...» دېيىشىپ، ئۇلارغا ھاقارەت قىلاتتى ۋە ئۇلارغا: «يەنە نىمىگە قاراپ تۇرىسىلەر؟...» دەپ جەڭگە چاقىراتتى.

ھەر ئىككى تەرەپنىڭ تەخىر قىلالمىغانلىقىنى كۆرگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، قولىدا تۇتۇۋالغان ۋە ئۈستىدە: «قورقاقلىق نومۇس، ھۇجۇمدا شەرەپ ۋە ھۆرمەت بار. ئىنسان قورقۇش بىلەن تەغدىرىدىن قۇرتۇلالمايدۇ» دىگەن بېيىت يېزىلغان قىلىچىنى كۆرسىتىپ: «بۇ قىلىچنى كىم مەندىن ئالىدۇ؟» دېيىشى بىلەن ئاسخابى كىرام جىم بولۇپ قالدى ۋە ئارقىسىغا چېكىندى. قىلىچنى جان-جەھلى بىلەن سورىغانلاردىن ھەزرىتى زۇبەيىر بىن ئاۋۋام: «مەن ئالىمەن يا رەسۇلۇللاھ!» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز قىلىچنى ئۇنىڭغا بەرمىدى. ئابۇبەكرى، ئۆمەر، ئالىلارغىمۇ بەرمىدى.

ئەبۇ دۇجانە: يا رەسۇلۇللاھ! بۇ قىلىچنىڭ ھەققى نىمە؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر: ئۇنىڭ ھەققى، ئېگىلىپ پۇچۇپ كەتكۈچە دۈشمەننىڭ بويىنىغا ئۇرۇشتۇر. ئۇنىڭ ھەققى، مۇسۇلمان ئۆلتۈرمەسلىك، كاپىرلاردىن قاچۇرماسلىق، ئۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھ ساڭا زەپەر ئاتا قىلغۇچە، ھەتتا شېھىت مەرتىۋىسى نېسىپ بولغىچە ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇش قىلىشتۇر. دىدى. ئەبۇ دۇجانە: يا رەسۇلۇللاھ! مەن ئۇنىڭ ھەققىنى ئۆتەش ئۈچۈن ئۇنى ئالىمەن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، قولىدىكى قىلىچنى ئۇنىڭغا بەردى.[144] ئۇ تولىمۇ جاسارەتلىك ۋە قەھرىمان بولۇشىغا قارىماي، ئۇرۇش مەيدانىدا ئېغىر بېسىق ۋە پەم پاراسەتلىك ئىدى. «ئۇرۇش ھېلە-مىكىردۇر»[145] دىگەن ھەدىسكە رىئايە قىلاتتى. ھەزرىتى ئەبۇ دۇجانە ھەزرىتىلىرى ئۇ قىلىچنى ئېلىپ جەڭ مەيدانىغا قاراپ ھەيۋەتلىك، ئېغىر بېسىقلىق ۋە غورۇرلۇق بىر شەكىلدە، بەيتلەرنى ئېيتقان ھالدا دۈشمەن تەرەپكە قاراپ ماڭدى. ئۈستىدە بىر تال كۆينىكى، بېشىغا باغلىۋالغان قىزىل بۇقۇشتىن باشقا بىر نەرسە يوق ئىدى. ئۇنىڭ بۇنداق يۈرۈش قىلىشى، ئاسخابى كىرام ئارىسىدا غۇلغۇلا قوزغىدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «بۇ بىر يۈرۈشكى، بۇ يەرلەر (ئۇرۇش مەيدانى) سىرتىدا ئاللاھ تائالاھنىڭ غەزىپىگە سەۋەپتۇر» دىدى ۋە دۈشمەنگە قارشى ھەيۋەتلىك يۈرۈشنىڭ مۇۋاپىق ئىكەنلىكىنى ئۇيغۇن ئىكەنلىكىنى بىلدۈردى.

ساقلاشقا تاقەت قىلالمىغان مۇشرىك سەپلىرىدىن خالىد بىن ۋەلىد، قول ئاستىدىكى كۈچلەر بىلەن ھۇجۇمغا ئۆتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، جايلىرىدا تۇرالماي قالغان سۆيۈملۈك ئاسخابىغا ھۇجۇم ئەمرىنى بېرىشى بىلەن تەڭلا «ئاللاھۇ ئەكبەر» سادالىرى ئۇرۇش مەيدانىنى بىر ئالدى. ھەزرىتى ھامزا، ئەڭ ئالدىدا قىلىچلىرى بىلەن زىرىخسىز قوشۇنغا قوماندانلىق قىلىپ، ئالدىغا كەلگەن ھەر بىر مۇشرىككە قىلىچ چاپاتتى. غەزەپ ۋە ئۆچمەنلىك بىلەن كەلگەن خالىد بىن ۋەلىدنىڭ قوشۇنلىرى، دەرھال كەينىگە چېكىنىشكە مەجبۇر بولۇپ قالدى. خالىد بىن ۋەلىد، يۆلىنىشىنى ئۆزگەرتىپ، تاغ تۆپىلىكىدىكى يەردىن ئايلىنىپ ئارقا تەرەپتىن ھۇجۇمغا ئۆتمەكچى بولۇپ، مىڭ بىر جاپادا ئاينەيىن تۆپىلىكىگە كەلدى. ئەمما ھەزرىتى ئابدۇللاھ بىن جۇبەيىر ۋە قول ئاستىدىكى

---

142 ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 151، II؛ ۋاقىدى، ئەل-مەگازى، 224، 308، I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 40، II.

143 ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 74، II؛ ۋاقىدى، ئەل-مەگازى، 227، I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 41، II.

144 بۇخارى، «جىھات»، 157؛ مۇسلىم، «جىھات»، 29؛ ئەبۇ داۋۇت، «جىھات»، 101؛ تىرمىزى، «جىھات»، 5؛ ئىبنى ماجە، «جىھات»، 28.

145 ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 123، III؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 66، II؛ ۋاقىدى، ئەل-مەگازى، 259، I.

ئەللىك يىگىت ئۇلارنى ئوق يامغۇرىغا تۇتتى. ئۇرۇش يۇقىرى پەللىگە چىققان ئىدى. ھەر ئىككى تەرەپ، بارلىق كۈچى بىلەن ئېلىشاتتى. بىر ساھابى ئەڭ ئاز تۆت مۇشرىك بىلەن ئېلىشىپ ئالدىغا ئىلگىرلەشكە تىرىشاتتى. ھەزرىتى ھامزا بىر تەرەپتىن «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر» دەپ تەكبىر كەلتۈرسە؛ يەنە بىر تەرەپتىن «مەن ئاللاھ تائالاھنىڭ شىرى!» دەپ دۈشمەن قوشۇننى يېرىپ ئالدىغا قاراپ ئىلگىرلەيتتى. سافۋان بىن ئۇمەييە، ئەتراپىدىكىلەرگە: «ھامزا قەيەردە؟ ئۇنى ماڭا كۆرسىتىڭلار» دەيتتى ۋە ئۇرۇش مەيدانىدا ئۇنى ئىزدەيتتى. بىر چاغدا كۆزلىرى، ئىككى قىلىچىنى تۇتۇپ ئېلىشىۋاتقان بىرسىگە چۈشتى. ئۇ: ئېلىشىۋاتقان كىم؟ دەپ سورىدى. ئەتراپىدىكىلەر: سەن ئىزدەۋەتقان، ھامزا! دىدى. سافۋان: مەن بۈگۈنگىچە قەۋمىمنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ئېتىلغان، ئۇنىڭدەك غەزەپلىك، ۋەھشى بىرسىنى كۆرمىدىم، دىدى. ئۇرۇش تازا ئەۋجىگە چىققاندا، مۇسۇلمان ئەسكەرلەردىن زۇبەيىر بىن ئاۋۋام، پەيغەمبەرنىڭ قىلىچىنى ئۇنىڭغا بەرمىگەنلىكىدىن كۆڭلى يېرىم ئىدى. ئۆز-ئۆزىگە: «مەن رەسۇلۇللاھتىن قىلىچ تەلەپ قىلدىم، ئەمما ئەبۇ دۇجانەگە بەردى. مەن بولسام خالاسى سافىييەنىڭ ئوغلى ھەم قۇرەيشلىك ئىدىم. ئەسلىدە مەن باشتا سورىغان ئىدىم. بېرىپ بىر قاراپ باقاي ئەبۇ دۇجانەنىڭ مەندىن ئۈستۈن نەرى باركىن!» دىدى. بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن ئۇنى كۈزىتىشكە باشلىدى. ئەبۇ دۇجانە ھەزرىتىلىرى: «ئاللاھۇ ئەكبەر!» دەپ تەكبىر ئېيتقاچ، مۇشرىكلەردىن كىم كەلسە ئۇنى يەر بىلەن يەكسەن قىلاتتى. ئەڭ ئازغۇن مۇشرىكلەردىن بىرى بولغان ھەيۋەتلىك جۈسەللىنىڭ كۆزىدىن باشقا پۈتۈن يەرى ساۋۇت-دوبۇلغىلار بىلەن قاپلانغان ئىدى. ئۇ باشتا ئەبۇ دۇجانە ھەزرىتىلىرىگە ئېتىلدى. ھەزرىتىلىرى ئۇنىڭغا قالقان بىلەن مۇداپىيە قىلدى. مۇشرىكنىڭ قالقىنى ئەبۇ دۇجانە ھەزرىتىلىرىنىڭ قالقىنىغا قىسىلىپ قالدى. قىلىچىنى تارتىپ چىقىرالمىدى، ئەمدى نۆۋەت ئەبۇ دۇجانە ھەزرىتىلىرىگە كەلگەن ئىدى. ئەبۇ دۇجانە ھەزرىتىلىرى ئۇنى بىر قىلىچ بىلەنلا جېنىدىن جۇدا قىلدى. بۇنىڭدىن كېيىنمۇ، ئالدىغا چىققان ھەر بىر ئىنسانسىزنى كۇمپەيكۇم قىلىپ، تاغنىڭ ئېتىكىگە، داقا-دۇمباقلىرى بىلەن مۇشرىكلەرگە مەدەت قىلىۋاتقان مۇشرىك خوتۇنلارنىڭ قېشىغىچە يېقىنلاپ كەلدى. ئەمما ئەبۇ سۇفيانىنىڭ خانىمىنىڭ قېشىغا كەلگەندە، قىلىچىنى كۆتۈردى-يۇ، ئۇنى ئۆلتۈرمىدى.[146] بۇنى كۆرگەن زۇبەيىر بىن ئاۋۋام ئۆز-ئۆزىگە: «قىلىچىنىڭ كىمگە بېرىلىدىغانلىقىنى ئاللاھ ۋە پەيغەمبىرى مەندىن ياخشى بىلىدىكەن» دىدى-دە، «قەسەم ئىچەيكى مەن ھازىرغىچە ئۇنىڭدەك جانباز ۋە ئۇنىڭدىن نوچى ئېلىشقان بىرسىنى كۆرمىدىم» دىدى.

مىكداد بىن ئەسۋەد، زۇبەيىر بىن ئاۋۋام، ھەزرىتى ئالى، ھەزرىتى ئۆمەر، تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھ، مۇساب بىن ئۇمەيرلەرنىڭ ھەممىسى بېسىپ ئۆتكىلى بولمايدىغان قەلئە ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دۈشمەن بىلەن بەكمۇ يېقىن دائىرىدە ئېلىشىۋاتقانلىقىنى ۋە تەكرار-تەكرار ھۇجۇمغا ئۆتىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن سۆيۈملۈك ئاسخابى، ئورنىدا تۇرالماي قالدى. رەسۇلۇللاھقا خەتەر كېلىشىدىن ئەنسىرەپ، ئۇنىڭ ئەتراپىغا توپلىنىپ، ساۋۇت-دوبۇلغىلار بىلەن قاپلانغان دۈشمەنگە كۆزىنى ئېچىشقىمۇ پۇرسەت بەرمەيتتى. بۇ ۋاقىتتا ئابدۇللاھ بىن ئامىر ھەزرىتىلىرىنىڭ شېھىت بولغانلىقىدىن خەۋەر تاپتى. بۇ ئوھۇتتىكى تۇنجى شېھىت ئىدى، ئۇنىڭ شېھىت بولغانلىقىنى ئاڭلىغان دوستلىرى، تېخىمۇ كۈچلىنىپ، دۈشمەن قوشۇنى ئىچىدە قىلچلىرىنى تېخىمۇ شىددەتلىك چېپىشقا باشلىدى.

ئۇرۇش تازا قىزىۋاتقاندا، يىگىتلەرنىڭ ئۈلگىسى بولغان ھەزرىتى ئابدۇللاھ بىن جاھش بىلەن ئوقچىلارنىڭ پىرى ساد بىن ئەبى ۋاككاس بىر-بىرسى بىلەن ئۇچرىشىپ قالدى. ئوخشىمىغان يەرلەردىن يارىلانغان ئىدى. ساد بىن ئەبى ۋاككاس ھەزرىتىلىرى بايان قىلىپ: «ئۇرۇشنىڭ تازا شىددەتلىك ۋاقتى ئىدى. تۇيۇقسىزلا ئابدۇللاھ بىن جاھش ماڭا سوقۇلدى. قولۇمنى تۇتتى ۋە مېنى بىر تاشنىڭ كەينىگە تارتتى. ئۇ: ئەمدى سەن بۇ يەردە دۇئا قىلغىن، مەن ئامىن دەي. مەن دۇئا قىلغاندا، سەنمۇ ئامىن دىگىن، دىدى. مەن ماقۇل دىدىم ۋە: ئاللاھىم ماڭا ئەڭ كۈچلۈك ۋە قۇۋۋەتلىك دۈشمەنلەرنى يولىلىغىن. ئۇلار بىلەن ئېلىشىپ ھەممىسىنىڭ جېنىنى ئالاي غازى بولۇپ قايتاي، دىدىم. ئۇ: چىن دىلى بىلەن ئامىن! دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇ دۇئا قىلىشقا باشلاپ: «ئاللاھىم! ماڭا يېڭىش تەس بولغان دۈشمەنلەرنى ئەۋەتكىن، ئۇلار بىلەن ھايات-ماماتلىق ئېلىشىپ جىھاتنىڭ ھەققىنى بىرەي. ھەممىسىنى ئۆلتۈرەي، ئاخىرىدا ئۇلاردىن بىرسى كېلىپ مېنى شېھىت قىلسۇن. ئاخىرىدا كالپۇكلىرىمنى، قۇلىقىمنى، بۇرنۇمنى كەسسۇن، قانلار ئىچىدە سېنىڭ ھۇزۇرۇڭغا كېلەي. ئاللاھىم! سەن ماڭا: ئابدۇللاھ قۇلاقلىرىڭنى نىمە قىلدىڭ؟ دەپ سورىغان ۋاقتىڭدا، مەن: ئاللاھىم! مەن ئۇلارنى ئورنىدا ئىشلىتەلمىدىم. ھۇزۇرۇڭغا ئېلىپ كېلىشتىن خىجىل بولدۇم. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىم بىلەن بىرگە بولغان بىر ئۇرۇشتا، توپا-چاڭغا مىلەشتىم. نەتىجىدە مانا مۇشۇنداق كەلدىم. دەي، دىدى. بۇنداق بىر دۇئاغا ئامىن دىيىشكە كۆڭلۈم پەقەتلا يول قويمايتتى. پەقەت ئۇنىڭغا ۋەدە قىلغىنىم ئۈچۈنلا ئامىن دىيىشكە مەجبۇر بولدۇم.

---

[146] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II، 68؛ سۇھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، V، 456.

بىر ئازدىن كېيىن، قىلىچلىرىمىز بىلەن جەڭگە كىرىشكە داۋام قىلدۇق. ھەر ئىككىمىز ئالدىمىزغا كەلگەنلەرنى ساق قويمىدۇق. ئۇ شۇنداق قەيسەرلەرچە ئۇرۇشتىكى ئالدىغا كەلگەن دۈشمەن سەپلىرىنى ئوگۈتەي-توگۈتەي قىلىۋەتكەن ئىدى. دۈشمەنگە تەكرار-تەكرار ھۇجۇم قىلىپ، شېھىت بولۇش ئۈچۈن پۈتمەس-تۈگمەس بىر روھ بىلەن ئېلىشاتتى. «ئاللاھۇ ئەكبەر!... ئاللاھۇ ئەكبەر!...» دەپ ئېلىشىۋاتقاندا قىلىچى سۇنۇپ كەتتى. دەل ئۇ چاغدا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا بىر خورما شېخىنى سۇنۇپ داۋاملىق ئۇرۇش قىلىشنى بۇيرىدى. پەيغەمبەرنىڭ مۆجىزىسى بىلەن بۇ خورما شېخى قىلىچقا ئايلاندى ۋە ئالدىغا كەلگەن ھەر بىر مۇشرىكنى چېپىشنى داۋام قىلدى. نۇرغۇن دۈشمەننى ئۆلتۈردى. ئۇرۇشنىڭ ئاخىرلىششىغا يېقىن بىر مەزگىلدە، ئەبۇل ھاكەم ئىسمىدىكى بىر مۇشرىكنىڭ ئاتقان ئوقى بىلەن شېھىت بولۇپ ئارزۇسىغا يەتتى. ئۇنىڭ ئۆلگەنلىكىنى كۆرگەن مۇشرىكلەر، ئۇنىڭ قۇلىقىنى، بۇرنىنى ۋە كالپۇكىنى كېسىپ پۈتۈن يەرلىرىنى قانغا بويىۋەتتى.

مۇسۇلمان ئەسكەرلەر سېپىدا قىلىچىنى ئوينىتىپ، «ئۆلۈم، قېچىشتىن شەرەپلىكتۇر!» دەپ مۇشرىكلەرنىڭ ئارىسىغا يالاڭ قىلىچى بىلەن ئېتىلغان كۇزام، تىللاردا داستان بولغىدەك قەھرىمانلىقلار كۆرسەتكەن ئىدى. ئۆزى يالغۇز يەتتە-سەككىز دۈشمەننى ئۆلتۈرۈپ، يارىلاندى. ئاسخابى كېرەم، ئۇنىڭ بۇ قەھرىمانلىقلىرىنى كۆرۈپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئۇ دوزاق ئەھلىدۇر» دىدى. كاتادە بىن نۇمان ھەزرەتلىرى ئۇنىڭ قېشىغا بېرىپ، «ئەي كۇزمان! شېھىتلىك ساڭا يار بولسۇن!» دېيىشى بىلەن، ئۇ: «مەن دىن ئۈچۈن ئەمەس، قۇرەيشلەرنىڭ مەدىنىگە بېسىپ كىرىپ، خورمىلىق بېغىمنى خاراپ قىلىشىدىن ئەنسىرەپ ئۇرۇش قىلىۋاتىمەن!» دىدى. ئېغىر يارىلانغانلىقىدىن، ئوقيا ئوقى بىلەن بىلەك تومۇرىنى تېشىپ، ئۆزىنى ئۆلتۈرىۋالدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۇ «دوزاق ئەھلىدۇر» دىگەن سۆزى ئەمەلىيەتكە ئايلاندى.

ئۇرۇش باشلانغاندىن تارتىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئۇنىڭ ئاسخابى ئاجايىپ قارشىلىق كۆرسەتتى. شىددەتلىك ھۇجۇمى بىلەن دۈشمەننى چېكىندۈردى. تاشتىن، دەرەختىن ياسىۋالغان «لات، ئۇززا، ھۇبەل!» دەپ چوقۇنۇپ، ئۇلاردىن ياردەم ۋە پايدا تىلىگەن مۇشرىكلەر گۇرۇھى، مۇسۇلمان ئەسكەرلەرنىڭ قەھرىمانلىقى نەتىجىسىدە، سەپلىرى بۇزۇلۇپ قېچىشقا باشلىدى. ئۇلارنى ئۇرۇشقا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن كەلگەن ئاياللار، نالە-پەريات قىلىپ، قاچقان ئەركەكلەرگە يېتىشۋېلىشقا تىرىشاتتى.

قۇرەيشلىك مۇشرىكلەر، جەڭ مەيدانلىرىنى تاشلاپ، مەككىدىن ئېلىپ كەلگەن نەرسىلىرىنى قالدۇرۇپ قېچىشقا باشلىشى بىلەن ئىسلام ئەسكەرلىرى خوشاللىقىدىن ئاللاھنىڭ بەرگەن غەلىبىسىگە ھەمدۇ-سانا ئېيتتى. سان ۋە كۈچ جەھەتتىن مۇسۇلمانلاردىن نەچچە ھەسسە كۈچلۈك بولغان مۇشرىكلەر، مۇسۇلمان ئەسكەرلەر ئالدىدا ئوسال ئەھۋالغا چۈشۈپ قالغان ئىدى. ئۇلار بىر-بىرىنى دەسسەپ قاچقاندا، شەرەپلىك ئاسخاب ئۇلارنى قوغلاپ يۈرۈپ ئۆلتۈردى. بۇ ۋاقىتتا يېڭى توي قىلغان ھانزالا بىن ئەبۇ ئامىر ھەزرەتلىرى، ئاتلىق قاچقان مۇشرىك قوشۇننىڭ باش قوماندانى ئەبۇ سوفيانغا يېتىشىۋالدى. ئاتنىڭ پۇتىغا قىلىچ ئۇرشى بىلەن ئات يەرگە يىقىلدى. يەرگە چۈشكەن ئەبۇ سوفيان پۈتۈن كۈچى بىلەن: «ئەي قۇرەيشلەر!... يېتىشكىلار!... مەن ئەبۇ سوفيان، ھانزالا مېنى قىلىچ بىلەن توغرايدىغان بولدى!...» دەپ پەرياد قىلىشقا باشلىدى. ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە قاچقان مۇشرىكلەر، ھەممىسى ئۆز جان قايغۇسىدا، قوماندانى بىلەن كارى بولمىدى.

بەختىكە قارشى، ھەزرىتى ھانزالانىڭ ئارقىسىدا تۇرغان شەدداد بىن ئەۋسەد ئىسىملىك بىر مۇشرىك ئۇنىڭ دۈمبە تەرىپىدىن نەيزە ئۇردى. ھەزرىتى ھانزالا: «ئاللاھۇ ئەكبەر!» دەپ ئالدىغا بىر قەدەم ئالماقچى بولدى-يۇ، يەنە يەرگە يىقىلىپ شېھىت بولدى ۋە مۇبارەك روھى جەننەتكە كۆتۈرۈلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «مەن، ھانزالانى، ئاسمان بىلەن يەر ئارىسىدا، كۈمۈشتىن ياسالغان يوغان بىر لېگەندە يامغۇر سۈيى بىلەن يۇغانلىقىنى كۆردۇم» دىدى. ئەبۇ ئۇسەيدى: «رەسۇلۇللاھنىڭ بۇ سۆزىنى ئاڭلىشىم بىلەن ھانزالانىڭ قېشىغا باردىم. بېشىغا يامغۇر سۈيى تېمىشىۋاتاتتى. دەرھال بۇ ئىشنى رەسۇلۇللاھقا خەۋەر بەردىم. ھەزرىتى ھانزالانى «گاسىلۈل مەلائىكە[147]» دىدى.[148]

مۇشرىكلەرنىڭ قاچقىنىنى كۆرگەن ئاينەيىن تۆپىلىكىدىكى ئوقچىلارنىڭ بەزىلىرى، ئۇرۇشنى ئاياغلاشتى دەپ ئويلاپ قېلىپ، يەرلىرىنى تاشلاپ چىقىپ كەتتى. قوماندانى ئابدۇللاھ بىن جاھىش ۋە ئون ئىككى كىشى ئۆز ئورنىدا قېلىپ قالدى.[149]

---

[147] پەرىشتىلەر يۇيۇپ تازىلىغان كىشى.

[148] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،74؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I،273~274؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۈل-ئۇنۇف، V،436.

[149] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، IV،293؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،47.

# ھەزرەتى ئالىنىڭ قەھرىمانلىقى

بۇ ئەسنادا، ھەر پۇرسەتنى قولدىن بەرمەي، دىققەت بىلەن كۆزىتىۋاتقان قۇرەيش ئوقچى قىسمىنىڭ قوماندانى خالىد بىن ۋەلىد، ئاينەيىن تۆپىلىكىدىكى مۇسۇلمان ئەسكەرلەرنىڭ ئازلىغانلىقىنى كۆرىشى بىلەن قول ئاستىدىكى ئاتلىق ئەسكەرلەرنى ھەرىكەتكە كەلتۈردى. ئىكرىمە بىن ئەبى جەھىل بىلەن بىرلىكتە تۆپىلىككە يېتىپ كېلىشتى. ئابدۇللاھ بىن جۇبەير بىلەن ئۇنىڭ سادىق دوستلىرى سەپ تۈزۈپ تاكى ئوقى تۈگىكىچە كاپىرلارغا ئوق ياغدۇردى. ئاخىرى نەيزە-قىلىچلىرى بىلەن «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» دېيىشىپ ئۇلارغا تاقابىل تۇردى. ئىمانلىقلار بىلەن ئىمانسىزلار ئارىسىدا بىرگە قارشى يىگىرمە بەش نىسپىتىدە ئادىل بولمىغان بىر ئۇرۇش مەيدانغا كەلدى. شانۇ-شاۋكەتلىك ئاسخابى كىرەم، پەيغەمبەرگە بەرگەن ۋەدىسى ئۈچۈن، بىر تامچە قېنى قالغۇچە جەڭ قىلىپ، بىرىنىڭ ئارقىسىدىن بىرى شېھىتلىك شەربەتلىرىنى ئىچىپ، يەرلىرىدىن ئايرىلماي، مۇبارەك تەنلىرى يەرگە يىقىلدى ۋە روھلىرى جەننەتكە قاراپ ئۇچتى (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن).

مۇشرىكلەر، ئۆچ-ئاداۋىتىدىن ھەزرەتى ئابدۇللاھنىڭ كىيملىرىنى سالدۇرۇپ، بەدىنىنى نەيزىلىرى بىلەن ئۆتمە-تۆشۈك قىلىۋەتتى. قورسىقىنى يېرىپ ئىچكى ئەزالىرىنى تارتىپ چىقاردى.

خالىد بىن ۋەلىد ۋە ئىكرىمە، تۆپىلىكتىكى مۇسۇلمان ئەسكەرلەرنى شېھىت قىلغاندىن كېيىن، مۇسۇلمان قوشۇنغا ئارقا تەرەپتىن ھۇجۇم قىلدى. ئاسخابى كىرەم، ئارقىسىدا تۇيۇقسىز پەيدا بولغان دۈشمەننى كۆرىشى بىلەن تەييارلىق قىلىشقىمۇ ئۈلگۈرەلمىدى. چۈنكى نۇرغۇنلىرى قورالىرىنىمۇ تاشلاپ قويغان ئىدى. ئۇرۇش مەيدانى تۇيۇقسىز ئۆزگىرىپ كەتتى. ئالدى تەرەپتە قاچقان مۇشرىكلەر، خالىد بىن ۋەلىدنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ ئارقا تەرىپىدىن ھۇجۇم قىلغىنىنى كۆرىشى بىلەن ئارقىسىغا بۇرۇلۇپ ھۇجۇمغا ئۆتتى. مۇسۇلمان ئەسكەرلەر ئىككى ئوتنىڭ ئارىسىدا قالغان ئىدى. ساھابىلەرنىڭ بىر-بىر بىلەن بولغان ئىتتىپاقلىقى بۇزۇلۇپ، تارقىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالدى.[150]

ھەزرەتى ئالى: «ئارىسىدا ئىكرىمە بىن ئەبى جەھىلنى ئۆز ئىچىگە ئالغان مۇشرىك قىسمىنىڭ ئوتتۇرسىدا قالدىم. ئەتراپىمنى قورشىدى. نۇرغۇننى قىلىچتىن ئۆتكۈزدۈم. باشقا بىر قىسمىنىڭ ئىچىگە كىردىم. ئۇلاردىنمۇ نۇرغۇننى سەپلىرىدىن ئايرىۋەتتىم. ئەجىلىم توشمىغانلىقى ئۈچۈن ماڭا ھېچ نەرسە بولمىدى. بىر چاغدا رەسۇلۇللاھنى كۆرەلمەي قالدىم. ئۆز-ئۆزەمگە: «قەسەم قىلايكى، ئۇ جەڭ مەيداننى تاشلاپ قاچىدىغان بىرسى ئەمەس. بەلكى ئاللاھ تائالاھ، بىزنىڭ نامۇۋاپىق ھەرىكەتلىرىمىز سەۋەبىدىن ئۇنى ئېلىپ كەتكەن چېغى! ئەمدى مەن ئۈچۈن، ئېلىشىپ ئۆلۈشتىن باشقا يول قالمىدى» دېدىم ۋە قىلىچىمنى ئوينىتىپ مۇشرىكلەرگە ھۇجۇم قىلدىم. ئۇلارنى ئۇرۇپ-چېپىپ تارقىتىشىم بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۇلارنىڭ ئارىسىدا قالغانلىقىنى بىلدىم. رەسۇلۇللاھنى ئاللاھ تائالاھنىڭ پەرىشتىلىرى قوغداپ قالغانلىقىنى چۈشەندىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

دۈشمەن ئەسكەرلىرى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغىچە يېقىنلاپ كەلگەن ئىدى. ئەھۋال بەكمۇ خەتەرلىك ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، خۇددى ئەسكىرى قوشۇندەك قىمىر قىلماي تۇراتتى. بىر تەرەپتىن جەڭ قىلسا، بىر تەرەپتىن تارقىلىپ كەتكەن ئاسخابىنى توپلاش ئۈچۈن، «ئەي پالانچى! مەن تەرەپكە كەلگىن! ئەي پۇستانچى مەن تەرەپكە قاراپ كەلگىن! مەن پەيغەمبەر. مەن تەرەپكە قاراپ كەلگەنگە جەننەت باردۇر» دەيتتى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى، ھەزرەتى ئابدۇراخمان بىن ئاۋف، تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھ، ئالى بىن ئەبى تالىپ، زۇبەيىر بىن ئاۋۋام، ئەبۇ دۈجانە، ئەبۇ ئۇبەيدە بىن جەرراھ، ساد بىن مۇئاز، ھابباب بىن مۇنزىر، ئۇسەيد بىن خۇدايىر، سەھل بىن ھانىپ، ھارىس بىن سىممە، ئاسىم بىن سابىتلار بىرلا ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىغا يىغىلدى. پەيغەمبەرنى قوغداش ئۈچۈن جانلىرى بىلەن بىر قەلئە ھاسىل قىلدى.

بۇ چاغدا، ئابباس بىن ئۇبادە ھەزرەتلىرىنىڭ، تارقالغان ئاسخابى كىرەمنى توپلاش ئۈچۈن، «ئەي قېرىنداشلىرىم! بېشىڭلارغا كەلگەن بۇ بالا-قازا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرىنى دەل جايىدا ئورۇندىمىغانلىقىڭلارنىڭ نەتىجىسى. تارقالماڭلار! پەيغەمبەرنىڭ ئەتراپىغا توپلىنىڭلار! بىز ئۇنىڭ قوغدايدىغانلارنىڭ سېپىدىن ئورۇن ئالمىساق، ئەگەر ئۇنىڭغا بىر بالا كېلىشىگە سەۋەب بولساق، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئۆزىمىزنى ئاقلايدىغان بىر نەرسە قالمايدۇ» دەپ ۋارقىراپ تۇراتتى. ھەزرەتى ئابباس بىن ئۇبادە، يېنىدىكى ھەزرەتى ھارىجە بىن زەيىد ۋە ئەۋس بىن ئەركاملار بىلەن دۈشمەن تەرەپكە قاراپ ، «ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى ئىچىدە، رەسۇلۇللاھنى قوغداش ئۈچۈن باتۇرلارچە ئېلىشتى. ھارىجە بىن زەيد، ئون توققۇز يېرىدىن يارىلانغان ئىدى. باشقىلىرىمۇ ئۇنىڭدىن ئاز ئەمەس ئىدى. نەتىجىدە ئۇلار ئۆزلىرى ئارزۇ قىلغان شېھىتلىك مەرتىۋىسىگە ئېرىشتى.

---

[150] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 232، 301، I.

ئاسخابى كېرەم، بۇنداق خەتەرلىك ئەھۋال ئاستىدا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىغا ئاستا-ئاستا توپلىنىشقا باشلىدى. مۇشرىكلەر سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ۋە ئۇنىڭغا بەدەنلىرى بىلەن ئىستىھكام قۇرغان شانۇ-شەۋكەتلىك ئاسخابىنى چەمبەر شەكلىدە قورشىۋالدى. ھەر تەرەپتىن ھۇجۇم قىلىپ چەمبەرنى قىسىشقا باشلىدى. قۇرەيشتىن بىر قىسمىنىڭ ئالدىغا قاراپ ئىلگىرلىگەنلىكىنى كۆرگەن ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، ئاسخابىغا: شۇ قىسمىغا كىم تاقابىل تۇرىدۇ؟ دەپ سورىدى. ۋەھىب بىن كابۇس ھەزرەتلىرى: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! دىدى ۋە ئېتىلىپ كەلگەن دۈشمەن قىسمىغا ئۆزىنى ئاتتى. ئاللاھ تائالاھنىڭ شەرەپلىك ئىسمىنى ئاغزىدىن چۈشۈرمىگەن شەرەپلىك قەھرىمان يالاڭ قىلىچى بىلەن مۇشرىكلەرنىڭ ئارىسىدا قالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سېنى جەننەت بىلەن مۇبارەكلەيمەن، دىدى. ئۇنىڭ دۈشمەن بىلەن باتۇرانە ئېلىشىنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئاللاھىم! ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغىن، ئۇنىڭغا ئىچىڭ ئاغرىسۇن! دىدى.

مۇشرىكلەرنىڭ ھەزرەتى ۋەھبىنى قورشاپ، نەيزە بىلەن شېھىت قىلغانلىقىنى كۆرگەن ساد بىن ئەبى ۋاككاس، ئۇنىڭغا ياردەم قىلىش ئۈچۈن دۈشمەننىڭ ئىچىگە كىرىپ كۆرۈلۈپ باقمىغان باتۇرلۇقلارنى كۆرسەتتى. نۇرغۇن كاپىرنى يەر چىشلەتتى. باشقىلىرىنى چېكىندۈرۈپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەزرەتى ۋەھب ئۈچۈن، «مەن سەندىن رازى، ئاللاھ سەندىن رازى بولسۇن» دىدى.

ھەبىب ئەكرەم ئەپەندىمىز، مۇسۇلمان قوشۇنىنىڭ چەمبەر سېپىنى يېرىپ، ئۆزىگە قاراپ كېلىۋاتقان بىر توپ مۇشرىك قوشۇنىنىڭ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈشى بىلەن، ھەزرەتى ئالىغا: «ئۇلارغا ھۇجۇم قىل» دىدى. ھەزرەتى ئالى ھۇجۇمغا ئۆتۈپ، ئامىر بىن ئابدۇللاھنى ئۆلتۈرۈپ باشقىلارنى چېكىندۈردى. قىلىچى سونۇپ كەتكەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا زۇلپىخارىنى بەردى.

باشقا بىر دۈشمەن توپى كېلىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «يا ئالى! بۇلارنىڭ يامان نىيىتىنى مەندىن ئۇزاقلاشتۇرغىن» دىدى. جېنىنى رەسۇلۇللاھ ئۈچۈن پىدا قىلغان ئاللاھ تائالاھنىڭ شىرى، دەرھال ھۇجۇمغا ئۆتتى. شەيبە بىن مالىكنى ئۆلتۈرۈپ قالغانلىرىنى چېكىندۈردى. ئۇ ۋاقىتتا جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: يا رەسۇلۇللاھ! بۇ ئىش، ئالىدىن مەيدانغا كەلگەن ئالاھىدە ئەركەكلەرگە خاس مەرتلىكتۇر، دىدى. پەيغەمبەر: ئۇ مەندىن، مەنمۇ ئۇنىڭدىن، دىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: مەنمۇ ئىككىڭلاردىن، دىدى. ئۇ چاغدا بىر ئاۋاز كېلىپ، «ئالىدەك بىر يىگىت، زۇلپىخارىدەك بىر قىلىچ تېپىلمايدۇ» دىدى.

مۇشرىكلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا يېقىنلىشالمايدىغانلىقىنى چۈشىنىپ، ئوق ئېتىشقا باشلىدى. ئاتقان ئوقلىرى يا ئۈستىدىن ئۆتۈپ كېتەتتى ياكى يانلىرىغا، ئالدىغا چۈشەتتى. دۈشمەننى چېكىندۈرۈش ئۈچۈن چىش-تىرنىقىغىچە جەڭ قىلغان ئاسخابى كېرەم، بۇ ئەھۋالنى كۆرە-كۆرمەيلا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىغا توپلىنىپ ئۇنىڭغا كەلگەن يا ئوقلىرىنى ئۆز بەدەنلىرى بىلەن توساشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابىغا ئوققا قارشىلىق كۆرستىش ئەمرىنى بېرىشى بىلەن ساھابىلارمۇ دۈشمەنگە ئوق ئېتىشقا باشلىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ساد بىن ئەبى ۋاككاس ھەزرەتلىرىنىڭ ئالدىدا ئولتۇردى. ئۇستا مەرگەن ھەزرەتى ساد، تىزلىك بىلەن دۈشمەنگە يا ئوقى ئېتىشقا باشلىدى. ھەر قېتىم ساداقتىن ئوق ئۈزگەندە، «يا رەببى! بۇ سېنىڭ ئوقۇڭدۇر، بۇنىڭ بىلەن دۈشمەننى ئۆلتۈر!» دەيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزمۇ: «ئاللاھىم! سادنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلغىن! ئاللاھىم! سادنىڭ ئوقىنى نىشانغا توغۇرلا!... داۋام قىلغىن! ساد داۋام قىلغىن! ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن!» دىدى. بۇ شەكىلدە ھەر بىر ئېتىشىدا، ئوخشاش دۇئانى تەكرارلايتتى. ھەزرەتى سادنىڭ ئوقى تۈگىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا ئۆز ئوقلىرىنى بەردى. ھەزرەتى ساد بىن ئەبى ۋاككاس ھەزرەتلىرىنىڭ ئاتقان ھەر بىر ئوقى ياكى بىر دۈشمەنگە ياكى بىر دۈشمەن ئۇلۇقىغا تېگەتتى. مۇشرىكلەر ھەر بىر ئوقىنى ئاتقاندا، ئەبۇ تالخا ھەزرەتلىرى، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئالدىغا كېلىپ، ئۆز بەدىنى ۋە قالقىنى بىلەن قوغدايتتى. ئارلىقتا بىر دۈشمەننى ئۈركىتىدىغان ئاۋاز چىقىراتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئەسكەرلەر ئىچىدە ئەبۇ تالخانىڭ ئاۋازى، يۈز كىشىدىن خەيىرلىكتۇر» دىگەن ئىدى. ئەبۇ تالخا پۇرسەت تاپسىلا، مۇشرىكلەرنى ئوققا تۇتاتتى. تولىمۇ كۈچلۈك ۋە دەل جايىغا ئاتاتتى. ئاتقان ئوقى زايە كەتمەيتتى. ئاتقان ئوقلىرىغا مۇبارەك پەيغەمبەرىمىز، بېشىنى كۆتۈرۈپ ئەندىشە بىلەن قارىغانسىرى، ئەبۇ تالخا، رەسۇلۇللاھقا ئوق تېگىپ كەتمىسۇن دەپ ئۇنىڭغا: «ئاتا-ئانام، جېنىم سىزگە پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! مۇبارەك بېشىڭىزنى كۆتۈرمەڭ، سىزگە دۈشمەن ئوقى تېگىپ كەتمىسۇن. بەدىنىم، سىزنىڭ مۇبارەك بەدىنىڭىزگە قالقاندۇر! مېنى بوغۇزلىماي تۇرۇپ سىزگە بىر يامانلىق قىلالمايدۇ! مەن ئۆلمىگىچە سىزگە ھېچ نەرسە بولمايدۇ!...» دەپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۆز نەپسىدىن ئۈستۈن ئورۇنغا قوياتتى.

ئوھۇت مەيدانىنىڭ ھەممە تەرىپى جەڭ مەيدانىغا ئايلانغان بولۇپ،جەڭ شىددەت بىلەن داۋاملىشىۋاتاتتى. بەزىلىرى ئاتلىق، بەزىلىرى پىيادە، ئىمان بىلەن كۇپۇرلۇق ئارىسىدىكى كۈرەش ئۈچۈن جان بېرىۋاتاتتى. ئاسخابى كېرەم تېخى تولۇق تونۇلمىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىدا پەقەت ئوتتۇز ئەتراپىدا ساھابى پەرۋانىدەك ئايلىنىپ تۇراتتى. كەلگەن ئوقلارغا، قىلىچ، نەيزە، قالقان ۋە ئۆز بەدىنى بىلەن مۇداپىيە قىلىۋاتاتتى. بىردىنبىر ئارزۇسى بولسا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرىنى ئادا قىلىش ۋە ئۇنى قوغداش ئىدى. يىگىتلەرنىڭ سەركەردىسى ھەزرەتى ھامزا، ئۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن ئايرىلىپ قالغان ئىدى. بىر قالايمىقانچىلىقنىڭ ئىچىدە، ئىككى قىلىچى بىلەن جەڭ قىلىۋاتاتتى. «ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى بىلەن دۈشمەنگە قورقۇ سالاتتى. ئۆز ئالدىغا ئوتتۇز بىر مۇشرىكنىڭ جېنىنى ئالغان ئىدى. نۇرغۇنىنىڭ قولىنى ياكى پاچىقىنى كېسىپ تاشلىغان ئىدى. ئۇنى مۇھاسىرىگە ئالغان مۇشرىك قوشۇنىنى چېكىندۈرگەن ۋاقىتتا، سىبا بىن ئۈممۈ ئەنمار: «ماڭا قارشى ئېلىشالىغىدەك بىر ئەركەك بارمۇ؟» دەپ ھەزرەتى ھامزاغا جەڭ ئېلان قىلدى. ھەزرەتى ھامزا: «قېشىمغا كەل، ئەي سۈننەتچى خوتۇننىڭ بالىسى! دىمەك ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە جەڭ ئېلان قىلىۋاتىسەن-ھە؟» دىگىنىچە، ئۇ ئۆزىنى ئوڭشاپ بولغىچە، پاچىقىدىن تۇتۇپ يەرگە ئاتتى.[151] ئارقىدىنلا قىلىچى بىلەن بوينىنى كېسىپ تاشلىۋەتكەندىن كېيىن، ئارقىسىغا بۇرۇلدى ۋە ئارقا تەرەپتىكى تاشنىڭ ئارقىسىدا، ۋاھشىنىڭ نەيزە بىلەن ئۆزىنى قەسەپ تۇرغانلىقىنى كۆردى. دەرھال ئۇنىڭغا قاراپ ماڭدى. ئالدىدىكى كەلكۈن سۈيى ئېلىپ كەتكەن ئازگالغا كەلگەندە، پۇتلىشىپ كېتىپ دۈمچىلەپلا يىقىلىپ كەتتى. ئۇ چاغدا قورساق تەرىپىدىكى زىرىخ ئېچىلىپ قالدى. بۇ پۇرسەتنى غەنىمەت بىلگەن ۋاھشى، نەيزىنى ئۇنىڭغا قارىتىپ ئاتتى!... نەيزە ئۆچۈپ كەلگەن پېتى، ھەزرەتى ھامزانىڭ مۇبارەك قورسىقىدىن كىرىپ ئارقىسىدىن چىقىپ قالدى. قەھرىمانلارنىڭ قەھرىمانى: «ئاللاھىم!...» دەپ يەرگە يىقىلدى. ئۆزى ئارزۇ قىلغان شېھىتلىك مەرتىۋىسىگە ئېرىشتى. ئاللاھنىڭ ۋە سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ يولىدا جېنىنى پىدا قىلدى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن).

بۇ ۋاقىتتا، دۈشمەن سەپلىرىدىن بىر كىشى: «ئەي قۇرەيش جامائەتى! تۇققاندارچىلىق مۇناسىۋەتلىرىنى بۇزغان، قەۋمىنى پارچىلىغان، مۇھەممەت بىلەن ئېلىشىشتىن ۋاز كەچمەڭلار! ئەگەر مۇھەممەت قۇرتۇلسا، مەن قۇرتۇلماي!...» دىگىنىچە، مۇشرىكلەرنى، كائىناتنىڭ ئەپەندىسى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا، ھۇجۇم قىلىشقا ئۈندەيتتى. بۇ ئاۋاز ئاسىم بىن ئەبى ئاۋفنىڭ ئىدى. ئەبۇ دۈجانە ھەزرەتلىرى بۇ ئاۋازنى ئاڭلاپلا، دۈشمەن بىلەن ئېلىشقاچ ئاسىم بىن ئەبى ئاۋف تەرەپكە قاراپ ئىلگىرلىدى ۋە ئۇنى ئىزدەپ تېپىپ ئۆلتۈردى. ئەبۇ دۈجانە ھەزرەتلىرىنىڭ ئارقىسىدىكى مۇشرىك مابەد پۈتۈن كۈچى بىلەن ئۇنىڭغا قىلىچ ئۇرۇشقا باشلىدى. قىلىچ زەربىسىدىن يەرگە يىقىلغان ئەبۇ دۈجانە ھەزرەتلىرى ئاللاھ تائالاھنىڭ ئېھسانى بىلەن جان ئالدىغان بۇ ھۇجۇمدىن قۇرتۇلۇپ قالدى ۋە دەرھال ئورنىدىن تۇرۇپ مابەدنى جېنىدىن جۇدا قىلدى.

قۇرەيش مۇشرىكلىرىنىڭ نىشانى، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئىدى. ئۇنىڭغا يېقىنلىشىش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچىنى سەرىپ قىلىۋاتاتتى. ئەمما ئۇنىڭ ئەتراپىدا، پەرۋانىدەك ئايلىنىپ يۈرۈپ، ئۇنى جان-جەھلى بىلەن قوغداۋاتقان شانۇ-شەۋكەتلىك ئاسخابىدىن ئۆتۈش ئۇنداق ئاسان ئەمەس ئىدى. بۇ جاسارەتلىك ئوتتۇز يىگىت: «يا رەسۇلۇللاھ! سىزنىڭدىن ئايرىلماسلىق ئۈچۈن يۈزىمىز، سىزنىڭ مۇبارەك يۈزۈڭگە قالقان، تېنىمىز، مۇبارەك تېنىڭغا پىدادۇر. پەقەت سىزنىڭ ئامان-ئېسەن بولۇشۇڭ بىزگە يېتەرلىك!» دىيىشتى. مۇشرىكلار بۆلۈنۈپ ھۇجۇم قىلىشقا باشلىدى. ئالەملەرنىڭ پەخرى ئەپەندىمىز، يېنىدا تۇرغان ۋە بەدىنى بىلەن قالقان ھاسىل قىلغان سۆيۈملۈك ئاسخابىغا بىر توپ دۈشمەننى كۆرسىتىپ تۇرۇپ: «ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىدا، كىم ئۆزىنى پىدا قىلىدۇ؟» دىيىشى بىلەن مەدىنىلىك بەش ساھابى ئېتىلىپ چىقىپ، تەكبىر ئېيىتقان ھالدا، دۈشمەن بىلەن قانلىق ئېلىشتى. نەتىجىدە تۆتى نەق مەيداندا شېھىت بولدى، بەشىنچىسى ئون تۆت يەردىن يارلىنىپ يېتىپ قېلىشى بىلەن، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى: «ئۇنى مېنىڭ قېشىمغا ئېلىپ كېلىڭلار!» دىدى. بەدىنىنىڭ ھەر يېرىدىن قان ئېقىۋاتاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇنىڭ ئالدىدا ئولتۇرۇپ پۇتلىرىنى ئۇنىڭغا ياستۇق قىلدى. شېھىت بولۇش شەرىپىگە ئېرىشكەن بۇ شەرەپلىك ساھابى، ئۇمارا بىن يەزىد ھەزرەتلىرى ئىدى.

## تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھنىڭ قەھرىمانلىقى

مۇشرىكلەر قوشۇنى قىستاپ كەلگەن بىر ۋاقىتتا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: شۇلارغا كىم تاقابىل تۇرىدۇ، شۇلارنى كىم توساپ قالىدۇ؟ دىدى. تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھ ھەزرەتلىرى: مەن! يا رەسۇلۇللاھ! دەپ ئالدىغا چىقماقچى بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ساڭا

---

[151] بۇخارى، «مەگازى»، 23؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،501؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، III،164.

ئوخشاش يەنە كىم بار؟ دېدى. مەدىنە ساھابىلىرىدىن بىر كىشى: يا رەسۇلۇللاھ! مەن بار، دەپ ئىجازەت تەلەپ قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: قېنى سەن ئۇلارغا تاقابىل تۇر، دېدى. ئۇ دۈشمەنگە ئېتىلىپ بېرىپ، تەڭداشسىز قەھرىمانلىقلارنى كۆرسەتتى. بىر قانچە ئىمانسىزنى ئۆلتۈرگەندىن كېيىن، شېھىتلىك شەربىتىنى ئىچتى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز يەنە: شۇلارغا كىم تاقابىل تۇرىدۇ؟ دېدى. يەنىلا تالخا ھەزرەتلىرى بىرىنچى بولۇپ ئالدىغا چىقتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ساڭا ئوخشاش يەنە كىم بار؟ دېدى. ئەنسارلاردىن بىر مۇبارەك: مەن بار يا رەسۇلۇللاھ! دېدى. ئۇمۇ مۇشرىكلەر بىلەن ئېلىشىپ شېھىت بولدى. بۇ شەكىلدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدىكى ساھابىلار، ئېلىشا-ئېلىشا شېھىتلىك شارابىنى ئىچتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدا پەقەت تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھ ھەزرەتلىرىدىن باشقا ھېچكىم قالمىغان ئىدى. ھەزرەتى تالخا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بىر خەتەر كېلىشىدىن بەكمۇ ئەنسىرىگەن ئىدى. كاپىرلار بىلەن شىددەتلىك ئېلىشاتتى. ئۇنىڭ بۇ قەدەر كۈچلۈك ۋە تىز قىلىچ ئۇرۇشى شۇنداقلا رەسۇلۇللاھنىڭ ئەتراپىدا پەرۋانىدەك ئايلىنىپ، ئوق، قىلىچ، نەيزىلەرگە ئۆز بەدىنىنى قالقان قىلىپ ئۆلگۈرىشى، ئىشەنگۈسىز بىر ھادىسە ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىدا پىرقىراپ تۇرۇپ ئۇرۇشاتتى، ئۆزىگە ئۇرۇلغان ھەر بىر زەربىدىن چاققانلىق بىلەن مۇداپىيە قىلاتتى. بىردىنبىر ئارزۇسى كائىناتنىڭ سۇلتانىنى قوغداش ۋە بۇ يولدا شېھىت بولغان سەپداشلىرىدەك شېھىتلىك ماقامىغا ئېرىشىش ئىدى. بەدىنىدە يارىلانمىغان يەر قالمىدى. كىيملىرىدە قاندىن باشقا نەرسە كۆرۈنمەس ھالغا كەلدى. مۇشۇنداق بولىشىغا قارىماي ئۇ تۆت تەرەپكە تەڭ ئۆلگۈرەتتى. ئۇ چاغدا، ھەزرەتى ئابۇبەكرى ۋە ساد بىن ئەبى ۋاككاس ھەزرەتلىرى، رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كېلىشتى. يىگىتلەرنىڭ ئەپسانىسى ھەزرەتى تالخا، قان كۆپ ئېقىپ كەتكەنلىكتىن ھالسىراپ قىززىق تۇپراق ئۈستىگە يىقىلىپ چۈشتى. ھەر يەرى نەيزە، قىلىچ ۋە ئوقلار دەستىدىن قىيما-چىيما بولۇپ كەتكەن ئىدى. ئاتمىش ئالتە تانە چوڭ ۋە ساناپ بولغۇسىز دەرىجىدە كىچىك يارا بار ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ھەزرەتى ئابۇبەكرىگە، دەرھال ئۇنىڭغا ياردەم قىلىشنى ئەمىر قىلدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى، ھەزرەتى تالخانىڭ ھوشىغا كېلىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ يۈزىگە سۇ پۈركىدى. تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھ ھەزرەتلىرى، ھوشىغا كېلەر-كەلمەيلا: يا ئابۇبەكرى! رەسۇلۇللاھ نىمە قىلىۋاتىدۇ؟ دەپ، پەيغەمبەرىمىزگە بولغان چىن مۇھەببىتىنى ئىپادىلىدى. رەسۇلنى سۆيمەك، ئۇنىڭ ئۈچۈن جان پىدا قىلماق، بۇ قەدەر بولسا كېرەك! ھەزرەتى ئابۇبەكرى: رەسۇلۇللاھ ياخشى، سېنىڭ ئۈچۈن مېنى ئەۋەتتى، دېدى. ھەزرەتى تالخا، چوڭقۇر بىر نەپەس ئالغاندىن كېيىن: ئاللاھقا مىڭ شۈكۈر، ئۇ ساق-سالامەت بولسىلا، ھەر قانداق بىر مۇسىبەت ھېچبىر نەرسە ئەمەستۇر، دېدى. ئۇ ۋاقىتتا بىر قانچە ساھابىمۇ يېتىشىپ كەلگەن ئىدى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى مۇھەممەت مۇستاپا سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ھەزرەتى تالخانىڭ قېشىغا يېتىپ كەلدى. يارىلانغان تالخا ھەزرەتلىرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرۈپ، خوشاللىقىدىن يىغلاپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭ بەدىنىنى بىر سىلىغاندىن كېيىن، قوللىرىنى ئېچىپ: «ئاللاھىم! ئۇنىڭغا شىپا ۋە كۈچ-قۇۋۋەت ئېھسان قىلغىن!» دەپ دۇئا قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مۆجىزىسى بىلەن بۇرۇنقى ساغلام ھالىغا كېلىپ، قايتا ئۇرۇش سېپىگە ئاتلاندى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭ ئۈچۈن: «ئوھۇت كۈنى، يەر يۈزىدە، ئوڭ تەرىپىمدە جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، سول تەرىپىمدە تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھتىن باشقا ماڭا يېقىن بىر كىشىنى كۆرمىدىم.[152] يەر يۈزىدە جەننەتلىك بىر كىشى كۆرۈشنى خالىغانلار، تالخا بىن ئۇبەيدۇللاغا قارىسۇن!» دىگەن ئىدى.

پۈتۈن جەڭ مەيدانى گىرەلەشمە بىر ھالەتتە داۋام قىلىۋاتاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىدا ئەبۇ دۇجانە ھەزرەتلىرى، بايراقچى مۇساب بىن ئۇمەيىر، تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى قوغداش ئۈچۈن ئارقا سەپلەردىن يۈگرەپ كەلگەن نەسىبە ھاتۇن ۋە بىر قانچە ساھابى بار ئىدى. مۇشرىكلەرگە قارشى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بىلەن بىرلىكتە ئېلىشىۋاتاتتى. چىش تىرنىقىغىچە قوراللانغان مۇشرىك ئابدۇللاھ بىر ھۇنەيد، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى كۆرىشى بىلەن ئېتىنىڭ ژۈگىنىنى تارتىپ تۇرۇپ: «مەن زۇھەيرنىڭ ئوغلى! ماڭا مۇھەممەتنى كۆرسىتىڭلار، يا ئۇ ئۆلىدۇ، يا مەن ئۆلىمەن!» دەپ ۋارقىرىدى. ئېتىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قاراپ چاپتۇرۇشىغا ئەبۇ دۇجانە ھەزرەتلىرى ئۇنىڭ ئالدىنى توسۇپ، «قېنى كېلە! مەن ئۆز بەدىنىم بىلەن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى قوغدايدىغانلاردىن بىرسى، مېنى بېسىپ ئۆتمەي تۇرۇپ ئۇنىڭغا يېقىنلىشالمايسەن» دېدى. ئۇ ئاتنىڭ پۇتىغا قىلىچ ئۇرۇپ ئۇنى ئاتتىن چۈشۈردى ۋە ئۇنىڭغا قىلىچنى كۆتۈرۈپ تۇرۇپ، «ئال! بۇ ھارەشە ئوغلىدىن!» دەپ بىر قىلىچ ئۇرۇپ يەر چىشلەتتى. بۇ مەنزىرىنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئاللاھىم! ھارەشەنىڭ ئوغلىدىن (ئەبۇ دۇجانەدىن) مەن قانداق رازى بولسام، سەنمۇ شۇنداق رازى بولغىن» دەپ دۇئا قىلدى.

[152] هاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، III،426؛ هەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، S:VI،9.

مۇشرىكلەردىن ئاتقان ئوقى زايە بولمايدىغان ئۇستا ئوقچى مالىك بىن زۇبەيىر ھەر تەرەپنى قىدىرىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئىزدەۋاتاتتى. ئۇ ئاخىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يېقىن بىر يەرگە كېلىپ، ئۇنىڭ مۇبارەك بېشىنى نىشانغا ئېلىپ ئاتتى. كۆزنى يۇمۇپ ئېچىشقىمۇ ۋاقىت يوق ئىدى. تالخا بىن دەل ۋاقتىدا قولىنى ئېچىپ دۈشمەنگە نىشان بولدى. يا ئوقى ھەزرىتى تالخانىڭ ئالقىنىغا سانجىلىپ قولىنى پارچىلىۋەتتى. بارماقلىرىنىڭ پۈتۈن پەيلىرى كېسىلىپ، قولىنىڭ ئۇستىخانلىرى سۇنۇپ كەتتى. بۇ ھالنى كۆرگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: «ئەگەر (مېنى قوغداش يولىدا قولۇڭنى ئۇزاتقاندا) بىسمىللاھ دىگەن بولساڭ، ئىنسانلار ساڭا قارىغاندا، پەرىشتىلەر سېنى ساماغا كۆتۈرەتتى» دىدى.[153]

مەككىلىك مۇشرىكلەردىن ئابدۇللاھ بىر كامىئا، ئۇبەي بىن ھالەف، ئۇتبە بىن ئەبى ۋاككاس، ئابدۇللاھ بىن شىھابى زۇھرى ئىسمىدىكى تۆت مۇشرىك، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن مەسلىھەتلەشتى. ئۇرۇشنىڭ شىددەتلىك بولىشىغا قارىماي، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدا ئاران بىر نەچچە ساھابى بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئالدى تەرىپىدە، بايراقچى مۇساب بىن ئۇمەيىر ھەزرەتلىرى تۇرغان بولۇپ، زىرىخ كىيىۋالغانلىقتىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئوخشاپ قالغان ئىدى. ئۇ، ئوڭ قولىدا ئىسلام بايرىقىنى تۇتقان ھالدا، مۇشرىكلەر بىلەن قانلىق ئېلىشىۋاتقان ئىدى. بۇ پەيتتە، زىرىخ بىلەن پۈركەنگەن ئىبنى كامىئا، ئۇ تەرەپكە قاراپ ئات سالدى. كانىيى يىرتىلغىدەك ۋارقىراپ: «ماڭا مۇھەممەتنى (ئەلەيھىسسالام) كۆرسىتىڭلار! ئۇ قۇرتۇلسا، مەن ئۆلەي» دەپ ۋارقىرىغان پېتى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تەرەپكە قاراپ يېقىنلاشتى. ھەزرىتى مۇساب بىلەن نەسىبە ھاتۇن ئۆز بەدەنلىرىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قالقان قىلغان ھالدا، ئېلىشىشقا باشلىدى. بۇ كاپىرىغا قانچىلىك قىلىچ ئۇرسىمۇ، زىرىخ كىيگەنلىكىدىن مىتمۇ قىلىپ قويمايتتى. ئىبنى كامىئا، ھەزرىتى نەسىبەنىڭ قولىنى مۈرىسى تەرەپتىن كېسىپ تاشلىۋەتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن، ھەزرىتى مۇسابنىڭ بايراق تۇتقان ئوق قولىغا قىلىچ ئۇردى. ئوڭ قولى كېسىلگەن مۇساب بىن ئۇمەيىر ھەزرەتلىرى جېنىدىنمۇ ئەزىز كۆرگەن ئىسلام بايرىقىنى سول قولىغا ئالدى-دە، «مۇھەممەت پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭدىن بۇرۇنمۇ پەيغەمبەرلەر كەلگەن» (ئالى ئىمران سۈرىسى، 144-ئايەت) دىگەن مەنىدىكى ئايەتنى كەرىمنى ئوقۇدى. ئىبنى كامىئا بۇ قېتىم ئۇنىڭ بايراق كۆتۈرگەن سول قولىغا قىلىچ ئۇردى. سول قولىمۇ كېسىلگەن ئىسلام بايراقچىسى، بايراقنى ھىچ يەرگە يىقىتمايتتى. شانۇ-شەۋكەتلىك مۇبارەك ئاسخاب بايراقنى مەيدىسى بىلەن تىرەپ تۇرۇپ لەپىلدىتىشكە داۋام قىلدى. ئىبنى كامىئا دىگەن كاپىر، بۇ قېتىم مۇبارەك ئاسخابنىڭ دۈمبە تەرىپىدىن نەيزە تىقتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇمۇ باشقا سەپداشلىرىدەك شېھىتلىك شارابىنى ئىچىپ ئاخىرەتكە سەپەر قىلدى.

ھەزرىتى مۇساب يەرگە يىقىلغاندىمۇ، مۇبارەك ئىسلام بايرىقىنى يەرگە چۈشۈرمىگەن ئىدى. بايراقنى ئۇنىڭ سۈرىتىگە كىرگەن بىر پەرىشتە تۇتىۋالغان ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: ئالغا يا مۇساب! ئالغا!

دىگەندە، بايراق تۇتقان پەرىشتە: مەن مۇساب ئەمەس، دىدى. بۇ ۋاقىتتا كائىناتنىڭ سۇلتانى ئۇنىڭ پەرىشتە ئىكەنلىكىدىن خەۋەر تېپىپ، بايراقنى ھەزرىتى ئالىغا بەردى.[154]

ئىبنى كامىئا بولسا، ھەزرىتى مۇسابنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز دەپ ئويلاپ قېلىپ، دەرھال مۇشرىكلەر تەرەپكە باردى ۋە «مۇھەممەتنى (ئەلەيھىسسالام) ئۆلتۈردۈم» دەپ ۋارقىراشقا باشلىدى. بۇنى ئاڭلىغان مۇشرىكلەر خوشاللىقىدىن تېخىمۇ ئېزىشقا باشلىدى. ھەقىقى ئەھۋالدىن خەۋەرسىز ئاسخابى كېرەم بولسا، پۇت-قولى تۇتماس بولۇپ قالدى. ھەر تەرەپنى ماتەم كەيپىياتى قاپلىغان ئىدى. ھەزرىتى ئۆمەرمۇ ئىككى قولىنى ساڭگىلىتىپ تۇراتتى. سەپداشلىرى بىلەن تۇرغان يېرىدە قېتىپلا قالغان ئىدى. ئەنەس بىن نادىر ئۇلارنى بۇ قىياپەتتە كۆرۈپ: نىمە ئۈچۈن ئولتۇرىسلەر؟ دىدى. ئۇلار: رەسۇلۇللاھ شېھىت بولۇپتۇ!... دىدى. ھەزرىتى ئەنەس: رەسۇلۇللاھ شېھىت بولسا، ئۇنىڭ رەببى باردۇر. رەسۇلۇللاھ شېھىت بولسا، بىزگە ھاياتنىڭ نىمە كېرىكى! ئورنىڭلاردىن تۇرۇڭلار! پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئېلىشىپ شېھىت بولغان ئىشى ئۈچۈن، بىزمۇ جېنىمىزنى تەغدىم قىلايلى! دەپ قىلىچلىرىنى كۆتۈرۈپ دۈشمەن توپىغا ئېتىلدى. ئۇلار: «ئاللاھۇ ئەكبەر!...» سادالىرى ئىچىدە، مۇشرىكلەرنىڭ بىر مۇنچىسىنى ئۆلتۈرۈپ شېھىت بولدى. ئۇنىڭ يۈزىدە ئاز دىگەندە يەتمىش يارا ئىزى بار ئىدى. بەدىنىدە بولسا، سان-ساناقسىز ئىدى. ئۇنىڭ جەسىتىنى پەقەت قىز قېرىندىشى تونىيالىغان ئىدى.

---

[153] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،254،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 217،III؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، 220،II؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،416،III.
[154] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،73،II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،300،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 42،II.

ئاسخابى كېرەمنىڭ نۇرغۇنلىرى تارقىلىپ، بىر قىسمى شېھىت بولغان ئىدى. ئۇلارنىڭ بۇ قالايمىقانچىلىقىدىن پايدىلانغان مۇشرىكلەر، رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىغا توپلاشقان ئىدى. تاش ۋە قىلىچلار بىلەن ئىككى جاھان سۇلتانىنى شېھىت قىلىشقا ئالدىرايتتى. ئەپەندىمىزنىڭ ئۈستىدە ئىككى تانە زىرىخ بولغانلىقى ئۈچۈن، بەك تەسىرى بولمىدى. ئۇتبە بىن ئەبى ۋاككاسنىڭ ئاتقان تاشلىرى مۇبارەك پەيغەمبەرىمىزنىڭ يۈزىگە تېگىپ مۇبارەك ئاستى كالپۇكىنى يېرىۋەتتى. ئىككىنىڭ ئاستى تەرىپىدىكى ئوڭ رەبائىييە يەنى كەسكىن چىشى پۇچۇلۇپ كەتتى. بۇ چاغدا ئىبنى كامىئا دىگەن مۇشرىكمۇ يېتىپ كەلدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك بېشىغا قىلىچ چاپتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ دوبۇلغىسى پارچىلىنىپ كەتتى ۋە ئىككى قېشىنىڭ ئوتتۇرسىغا پېتىپ كەتتى. ئۇنىڭ ئىككىنچى قىلىچى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۈرىسى يارىلاندى ۋە ئەبۇ ئامىرنىڭ مۇسۇلمانلارنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن قازغان چوڭقۇر ئورەككە چۈشۈپ كەتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، خائىن ئىبنى كامىئا ئۈچۈن: «ئالللاھ تائالاھ سېنى خور ۋە پەرىشان قىلسۇن» دەپ دۇئا قىلدى. ئىبنى كامىئا بۇ ئىشىدىن سۆيۈنگەن ھالدا: «مۇھەممەتنى (ئەلەيھىسسالام) ئۆلتۈردۈم!... مۇھەممەتنى (ئەلەيھىسسالام) ئۆلتۈردۈم!...» دەپ ۋارقىراپ، ئەبۇ سوفيانىنىڭ قېشىغا باردى. مۇشرىكلەر مەقسەتلىرىگە يەتكەن ئىدى! ئارتۇق، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن كارى بولمىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز چۈشۈپ كەتكەن قۇدۇقتىن ئۈزاقلىشىپ، ئاسخابى كېرەم تەرەپكە قاراپ يۈرۈپ كەتتى.[155]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئورەككە چۈشۈپ كەتكەندە، مۇبارەك ياڭاقلىرىدىن قان چىقىشقا باشلىغان ئىدى. مۇبارەك بارماقلىرىنى يۈزىگە سۈرىشى بىلەن قولى ۋە مۇبارەك ساقىلىنىڭ قان بىلەن بويالغانلىقىنى كۆردى. بىر تامچە قېنى يەرگە تامچىلاشتىن بۇرۇن، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام يېتىپ كېلىپ، مۇبارەك قېنىنى توختاتتى ۋە «يا ھەبىباللاھ! ئالللاھ تائالاھنىڭ ھەققى ئۈچۈن، ئەگەر قېنىڭدىن بىر تامچە يەرگە چۈشكەن بولسا، قىيامەتكىچە يەر يۈزىدە بەرىكەت ۋە خاتىرجەملىك بولمىغان بولاتتى» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزمۇ: «ئەگەر مەندىن بىر تامچە قان يەرگە چۈشسە، كۆكتىن ئازاب كېلىدۇ. يا رەببى! قەۋمىمنى ئەپۇ قىلغىن! چۈنكى ئۇلار بىلمەيدۇ» دىدى. ئۇنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلغان، مۇبارەك بەدىنىگە قىلىچ چاپقان، مۇبارەك چىشلىرىنى پۇچۇلتۇپ، يۈزلىرىنى قانغا بويىغان كىشلەرنىڭ توغرا يولغا كېلىشى ئۈچۈن دۇئا قىلىۋاتاتتى.

بۇ ئەسنادا كاب بىن مالىك ھەزرەتلىرى: «ئەي مۇسۇلمانلار! خوش-خەۋەر! رەسۇلۇللاھ بۇ يەردە!... » دەپ يۇقىرى ئاۋازدا ۋارقىراشقا باشلىدى. بۇ ئاۋازنى ئاڭلىغان مۇبارەك ئاسخابى قايتىدىن تىرىلگەندەك بولدى ۋە دەرھال ئۇ يەرگە يۈگۈرۈپ كەلدى. ھەزرىتى ئالى بىلەن تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھ ھەزرەتلىرى ئۇ يەرگە يېتىپ كېلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئورەكتىن تارتىپ چىقاردى. ھەزرىتى ئەبۇ ئۇبەيدە بىن جەرراھ ھەزرەتلىرى، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ چېكىسىگە پاتقان دوبۇلغا پارچىلىرنى چىشلىرى بىلەن چىقاردى. بۇ تۆمۈر پارچىلىرنى چىقارغاندا ئۇنىڭ ئالدى ئىككى چىشىمۇ بىللە چىقتى. ئاسخابى كېرەمدىن مالىك بىن سىنان ھەزرەتلىرى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك يۈزلىرىدىن ئاققان قانلارنى ئىچتى. بۇنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «قېنىم، قېنىغا قېتىلغان كىشىگە دوزاق ئوتى ئۇزاقتۇر» دىدى.

مۇشرىكلەر قايتىدىن ھۇجۇم قىلىشقا باشلىدى. ئاسخابى كېرەم مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا قايتىدىن ئېرىشكەنلىك شادلىقى ئىچىدە، دەرھال ئۇنىڭ ئەتراپىغا ئولىشىپ ھالقا ھالىتىگە كېلىپ، بىرمۇ مۇشرىكنى قويمىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە چېقىلالمايدىغانلىقىنى بىلگەن مۇشرىكلەر تاغنىڭ ئۈستى تەرىپىگە قاراپ ئىلگىرلەشكە باشلىدى. ئىككى جاھان سۇلتانى، يېنىدا تۇرغان ساد بىن ئەبى ۋەككاس ھەزرەتلىرىگە: ئۇلارنى تاغ يولىدىن چېكىندۈر، دىدى. ھەزرەتى ساد: يا رەسۇلۇللاھ! يېنىمدا بىر تالللا ئوق قالدى! بۇنىڭ بىلەن قانداق چېكىندۈرەمەن؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئوخشاشلا شۇ سۆزنى تەكرارلىدى. ئامالسىز قالغان ئوقچىلارنىڭ پىرى ساد بىن ئەبى ۋەككاس ھەزرەتلىرى، قولىنى ئوقدانىغا سېلىپ بىر تالللا قالغان ئوقنى ئېلىپ، دۈشمەنگە قارىتىپ ئاتتى. ئوق دەل جايىنى تېپىپ، بىر مۇشرىكنىڭ جېنىنى ئالدى. قولىنى تەكرار ئوقدانىغا سالسا، ھازىر ئاتقان ئوقى تۇراتتى. يەنە بىر دۈشمەن يەر چىشلىدى. بۇ ئەھۋال خېلى ئۇزاق داۋاملاشتى. بۇ سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ بىر مۆجىزىسى بولۇپ، ھەر قېتىم ئوقداندا بىر ئاۋۋالقى ئوق پەيدا بولاتتى. ئارقا-ئارقىدىن جان بېرىۋاتقان ئەسكەرلىرنى كۆرگەن قۇرەيشلەر، تاققا چىقىشتىن ۋاز كەچتى. پەس تەرەپكە قاراپ چېكىنىشكە باشلىدى.

ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئۇبەيىي بىن ھالەف ئېتتى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تەرەپكە بۇراپ، «قەيەردە؟ ئۆزىنى پەيغەمبەر دەپ ئاتىۋالغان ئۇ كىشى؟ ئالدىمغا چىقسۇن مەن بىلەن ئېلىشسۇن!» دەپ ۋارقىراشقا باشلىدى. ئاسخابى كېرەم ئۇنىڭ ئالدىغا چىقىشقا تەمشەلگەن بولسىمۇ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز روخسەت قىلمىدى. ھارىس بىن سىممە ھەزرەتلىرىنىڭ نەيزىسىنى ئېلىپ ئالدىغا چىقتى. شەرەپسىز

[155] ئىبنى ھشام، ئەس-سىرە، II،79.

ئۇبەيىي پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئات چاپتۇرۇپ: «ئەي مۇھەممەت! سەن قۇرتۇلساڭ، مەن ئۆلەي» دەپ يېقىنلاپ كەلدى. ئۇنىڭ ئۈستى-بېشى ساۋۇت-دوبۇلغا بىلەن پۈركەنگەن ئىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئۇنىڭ بويىنىنى قەشەپ تۇرۇپ نەيزىنى ئاتتى. نەيزە ئۇچقان پېتى ئۇنىڭ دوبۇلغىسى بىلەن ساۋۇتى ئارىسىدىن بويىنىغا سانجىلدى. ئۇبەيىي چالا بوغۇزلانغان كالىدەك خىقىراپ ئاتتىن دۇمىلاپ چۈشتى. قوۋۇرغا سۆڭەكلىرى سۇنۇپ كەتتى. مۇشرىكلەر ئۇنى قۇتۇلدۇرۇپ ئېلىپ قاچتى. يول بويى «مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) مېنى ئۆلتۈردى!...» دەپ ۋارقىراپ جان بەردى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، يېنىدىكى ئاسخابى بىلەن بىرلىكتە، ئۇھۇت تاشلىقلىرىغا قاراپ ئىلگىرلىدى. تاشلىققا كېلىشى بىلەن يۇقۇرىغا چىقىشنى تەلەپ قىلدى. بەكمۇ چارچىغانلىقى ۋە ئىككى قات زىرىخ كىيگەنلىكى، بەدىنىگە يەتمىشتىن ئارتۇق قىلىچ ئۇرۇلغانلىقى ئۈچۈن بەرداشلىق بېرەلمىدى. بۇ سەۋەپتىن تالخا ھەزرەتلىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ھاپاش قىلىپ ئۈستىگە ئېلىپ چىقتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز: «تالخا، رەسۇلىغا ياردەم قىلغان ۋاقىت جەننەت ئۇنىڭغا ھەق بولدى» دىدى. ئۇلارنىڭ ھېرىپ ماجالى قالمىغانلىقتىن پېشىن نامىزىنى ئولتۇرۇپ قىلدى.

تاغ ئېتەكلىرىدە ھەر بىر ساھابى شىر-يولۋاسلاردەك مۇشرىكلەرگە ئېتىلاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قىلىچ ئۇرغانلارغا دۇنيانى زىندان قىلغان ئىدى. بىر چاغلاردا خاتىپ بىن بەلتەئا ھەزرەتلىرى سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ساڭا بۇ ئەزىيەتنى بەرگەن كىم؟ دىدى. پەيغەمبەر: ئۇتبە بىن ئەبى ۋەككاس، مېنىڭ يۈزۈمگە تاش ئېتىپ، چىشىمنى سۇندۇردى، دىدى. ھەزرەتى خاتىپ: ئەي رەسۇللۇللاھ! ئۇ قايسى تەرەپكە قاراپ كەتتى؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇ كەتكەن تەرەپنى ئىشارەت قىلىپ كۆرسەتتى. ھەزرەتى خاتىپ دەرھال ئۇ كەتكەن تەرەپكە قاراپ يۈگۈردى. ئىزدە-ئىزدە ئاخىرى ئۇنى تېپىپ، ئېتىدىن چۈشۈردى. بىر قىلىچ بىلەنلا بېشىنى كەستى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا ئېلىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئالللاھ تائالاھ سەندىن رازى بولسۇن، ئالللاھ تائالاھ سەندىن رازى بولسۇن!» دەپ دۇئا قىلدى.

مۇشرىكلەر، قايتىدىن تىرىلىپ، قايتۇرما ھۇجۇمغا ئۆتكەن ساھابىلارغا بەرداشلىق بىرەلمىدى. يەتمىشتەك ئادىمنى ئۆلۈمگە تۇتۇپ بىرىپ مەككىگە قاراپ چېكىندى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ شېيىت بولغانلىق سۆز-چۆچىكى مەدىنىگە قەدەر كەلگەن ئىدى. ھەزرەتى پاتىمە، ھەزرەتى ئايشە، ئۇممۇ سۇلەيىم، ئۇممۇ ئەيمەن، ھامنە بىنتى جاھش، كۇئايبە قاتارلىق خانىملار ئۇھۇتقا قاراپ چاپتى. ھەزرەتى پاتىمە، دادىسىنىڭ يارىلانغان ھالىتىنى كۆرۈپ يىغلاپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا تەسەللى بەردى. ھەزرەتى ئالى قالقىنى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سۇ ئېلىپ كەلدى. پاتىمە ۋالىدەمىز، ئۇ سۇ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يۈزىنى ۋە قانلىرىنى يۇيۇشقا باشلىدى. ئەمما يۈزىدىن ھىچ قان توختىمايتتى. شۇنىڭ بىلەن ھەزرەتى پاتىمە، ياغلىق پارچىسىنى كۆيدۈرۈپ ئۇنىڭ بىلەن يارىسىغا بېسىپ قاننى توختاتتى.[156] ئۇنىڭدىن كېيىن جەڭ مەيدانىغا بېرىپ يارىدارلارنى ئىزدەشكە باشلىدى. يارىدارلارنىڭ يارىلىرى تېڭىلدى. مۇشرىكلەر بەزى ساھابىلارنى تونىيالماس ھالغا ئەكلىپ قويغان ئىدى. قۇلاق، بۇرۇن، كۆز ۋە باشقا ئەزالىرىنى كېسىپ، قورساقلىرىنى يېرىۋەتكەن ئىدى. ئابدۇللاھ بىن جاھش ھەزرەتلىرى بۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىدى. بۇ ھالىنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابى تولىمۇ پەرىشان بولدى. ئەڭ تاللانغان ساھابىلەر شېيىت بولغان ئىدى. ئۇلار ئوھۇت تۇپراقلىرىنى قانلىرى بىلەن سۇغۇرۇپ جەننەتكە كەتكەن ئىدى. شېيىتلەرگە قىلىنغان بۇ ھەرىكەتلەرگە چىداپ تۇرغىلى بولمايتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە پۈتۈن ئاسخابى ئازاپلىنىپ بۇرۇختۇم بولغان ئىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى بۇ مەنزىرە ئالدىدا ياشلىرىنى تۇتالمىدى ۋە «مەن، شۇ شېيىتلەرنىڭ، ئالللاھ تائالاھنىڭ يولىدا جانلىرىنى پىدا قىلغانلىقىغا، قىيامەت كۈنى شاھىت بولىمەن. ئۇلارنى قانلىرى بىلەن كۆمۈڭلار! قەسەم ئىچەيكى، ئۇلار قىيامەت كۈنى مەھشەر مەيدانىغا يارىلىرى قانىغان ھالەتتە كېلىدۇ. قانلىرىنىڭ رەڭگى قان رەڭگى، پۇراقلىرى ئىپار پۇرىقى بولىدۇ» دىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: «ھامزانى كۆرەلمىدىم، ئۇنىڭ ھالى قانداق بولدى؟» دەپ سورىدى. ھەزرەتى ئالى ئۇنى ئىزدەپ تاپتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، قۇلاق-بۇرۇنلىرى ۋە باشقا ئەزالىرى كېسىلگەن، يۈزى تونۇغۇسىز ھالغا كەلگەن، قورسىقى يېرىلىپ، جىگەرلىرى تېشىغا چىقىپ قالغان بۇ دەھشەتلىك مەنزىرىنى كۆرۈپ چىداپ تۇرالمىدى. پەيغەمبەرنىڭ كۆزلىرىدىن ياشلار قۇيۇلدى ۋە «ئەي ھامزا! ھىچبىر ۋاقىت! ھىچقانداق كىشى، ساڭا ئوخشاش مۇسىبەتكە يولۇقمىغان ۋە يولۇقمايدۇ! ئەي رەسۇلۇللاھنىڭ تاغىسى! ئەي ئالللاھ تائالاھنىڭ ۋە پەيغەمبەرىنىڭ شىرى ھامزا! ئەي ساۋاپلىق ئىشلارنى قىلغان ھامزا! ئەي رەسۇلۇللاھنى مۇھاپىزەت قىلغان ھامزا! ئالللاھ تائالاھ ساڭا رەھمەت قىلسۇن!...» دەپ دۇئا قىلدى.

---

[156] ئىبنى ماجە، «تىب»، 15؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I،250؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، II،80.

بۇ چاغدا، قارشى تەرەپتىن ئالاقىزادىلىك ئىچىدە بىر ئايال كەلدى. بۇ ئايال، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ خالاسى ھەزرەتى سافىييە ۋالىدەمىز ئىدى. ئۇمۇ باشقا ئاياللاردەك پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ شېھىت بولغانلىقىنى ئاڭلاپ، ئەس ھوشۇنى يوقاتقان ھالدا ئوھۇتقا كەلگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز خالاسىنى كۆرىشى بىلەن، ئۇنىڭ شېھىتلەرنى كۆرۈپ قورقۇپ كېتىشىدىن ئەنسىرەپ، ئوغلى زۇبەيىر بىن ئاۋۋام ھەزرەتلىرىگە: «ئاناڭنى باشقا يەرگە ئېلىپ كەتكىن قېرىندىشىڭنىڭ جەسەتىنى كۆرمىسۇن» دىدى. ھەزرەتى زۇبەيىر يۈگۈرگەن پېتى ئاپىسىنىڭ قېشىغا باردى. ئانىسى ھاياجان ئىچىدە: ئوغلۇم! رەسۇلۇللاھتىن بىر خەۋەر بەرگىن!... دىدى. ئۇلارنىڭ يېنىغا ھەزرەتى ئالىمۇ كەلگەن ئىدى. ئۇ: ئاللاھقا شۈكۈر! ئۇ سالامەتتە، دېيىشى بىلەن بىر ئاز راھەتلەپ قالغان بولسىمۇ، يەنىلا: ئۇنى ماڭا كۆرسىتىڭلار! دىدى. ھەزرەتى ئالى ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىنى ئىشارەت بىلەن كۆرسەتتى. ھەزرەتى سافىييە ۋالىدەمىز ئىككى دۇنيا قۇياشىنى ساق-سالامەت كۆرۈپ، تولىمۇ خوشال بولدى ۋە ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتتى. ئەمدى قېرىندىشى ھامزانى كۆرۈش ئۈچۈن ئالدىغا ماڭغان ئىدى، ئوغلى زۇبەيىر: جېنىم ئانا! رەسۇلۇللاھ قايتىپ كېتىشىڭىزنى ئەمىر قىلدى، دىدى. سافىييە ۋالىدەمىز: ئەگەر ئۇنىڭغا قىلىنغانلارنى ماڭا كۆرسەتمەسلىك ئۈچۈن بولسا، مەن بەرىبىر ئۇنىڭ قېرىندىشى، ئۇنىڭ كېسىلىپ پىچىلغانلىقىنى ئاڭلىغان بولدۇم. ئۇنداقتا ئۇ ئاللاھ تائالاھ يولىدا ئۆزىنى بېغىشلىغان بولىدۇ. بىز بۇ يولدا بۇنىڭدىن چوڭىغىمۇ تەييار. ساۋابىنى ئاللاھ تائالاھتىن كۈتىمىز. ئاللاھ خالىسا سەبىر قىلىپ، تېخىمۇ كۈچىيىمىز، دىدى. زۇبەيىر بىن ئاۋۋام ھەزرەتلىرى ئۇنىڭ سۆزلىرىنى پەيغەمبەرگە يەتكۈزدى. پەيغەمبەر: ئۇنداق بولسا، قويۇپ بەرگىن كېلىپ كۆرسۇن، دىدى. سافىييە ۋالىدەمىز ھەزرەتى ھامزانىڭ قېشىغا كېلىپ ئولتۇرۇپ، ئاۋازىنى چىقارماي يىغلىدى. سافىييە ۋالىدەمىز كەلگەندە، يېنىدا ئىككى تانە يۇڭدىن تىكىلگەن بېشىر ئېلىپ كەلگەن ئىدى. ئۇ بۇلارنى ھەزرەتى ھامزاغا كىيگۈزۈشكە ئەمىر قىلدى. ھەزرەتى ھامزانى بۇ بېشىرلارنىڭ بىر تانىسى بىلەن كېپەنلىدى.[157]

ھەبىبۇللاھ ئەپەندىمىز، بايراقچى مۇساب بىن ئۇمەيرنىڭ قېشىغا كەلدى. ئۇنىڭ قوللىرى كېسىلىپ نۇرغۇن يەرى يارىلانغان ئىدى، ئەتراپى قان كۆلىگە ئايلانغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ يەردىمۇ ئاۋۋالقىدەكلا پەرىشان بولدى ۋە «مۆمىنلەردىن شۇنداق بىر يىگىتلەر باركى، ئۇلار ئاللاھ تائالاھقا بەرگەن قەسەمگە رىئايە قىلىدۇ. ئۇلاردىن بەزىلىرى، شېھىت بولغىچە ئېلىشىش قەسىمىنى ئورۇندىدى (شېھىت بولدى). بەزىلىرى شېھىت بولۇشنى ساقلاۋاتىدۇ. ئۇلار بەرگەن قەسىمىدىن ئەسلا تېنىۋالمايدۇ!» دىگەن ئايەت كەرىمىنى ئوقىدى. (ئاھزاپ سۈرىسى، 23-ئايەت، مەنىسى)

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇنىڭدىن كېيىن: «ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبەرى شاھىتتۇركى، سىلەر قىيامەت كۈنى ئاللاھ تائالاھنىڭ ھۇزۇرىدا شېھىت پېتى تىرىلىسىلەر» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن يېنىدىكىلەرگە قاراپ: «بۇلارنى يوقلاپ تۇرۇڭلار، ئۇلارغا سالام قىلىڭلار، كىم بۇ دۇنيادا بۇلارغا سالام بەرسە، قىيامەت كۈنى بۇ ئەزىز شېھىتلەر سىلەرگە سالام قايتۇرىدۇ» دىدى.

مۇساب بىن ئۇمەير ھەزرەتلىرىگە كېپەن بولغىدەك بىر نەرسە تاپالمىدى. ئۇنىڭ كىيملىرى ئۇنى ياپالمىغان ئىدى. بېشىنى ئورىسا پۇتى، پۇتىنى ئورىسا بېشى ئېچىلىپ قالاتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇنىڭ باش تەرىپىنى ئۇنىڭ كىيمى بىلەن پۇت تەرىپىنى ئىزھىر (ئەرەبىستاندا ئۆسىدىغان بىر خىل چۆپ) چۆپى بىلەن يېپىپ قويدى. ھاياتىنى ئىسلام بىلەن ياشىغان ۋە بۇ يولدا ئۆزىنى بېغىشلاپ شېھىت بولغان بۇ مۇبارەك ساھابى دۇنيادىن يېرىم كېپەن بىلەن ئايرىلدى.[158]

باشقا شېھىتلەرنىڭمۇ نامازلىرىنى چۈشۈرۈپ، قان كىيملىرى بىلەن ئىككى-ئۈچتىن بىر قىلىپ يەرلىككە قويۇلدى (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن). ئوھۇت ئۇرۇشىدا يەتمىش ساھابى شېھىت بولدى. بۇلاردىن ئاتمىش تۆتى ئەنسار، ئالتە تانىسى بولسا مۇھاجىرلاردىن ئىدى.

ئاسخابى كېرەملەرنىڭ نۇرغۇننىڭ تۇققانلىرى شېھىت بولغان ئىدى. بۇ سەۋەپتىن يۈرەكلىرى زىدە ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ھايات قالغانلارغا: «قەسەم ئىچەيكى، مەنمۇ ئاسخابىم بىلەن بىللە شېھىت بولۇپ، ئوھۇت تېغىنىڭ باغرىدا تۈنەپ قېلىشنى ئارزۇ قىلاتتىم. قېرىنداشلىرىڭلار شېھىت بولغان چاغدا، ئاللاھ تائالاھ ئۇلارنىڭ روھلىرىنى يېشىل قۇشلارنىڭ پوكىنىغا قويىدى. ئۇلار جەننەتنىڭ ئۆستەڭلىرىگە كېلىپ سۇ ئىچىپ، مېۋىلىرىدىن يەيدۇ. جەننەتنىڭ تۆت ئەتراپىنى سەيلە قىلىدۇ. بوستانلىرىدا ئۇچىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ئەرشكە ئېسىلغان ئالتۇن لامپىلارنىڭ ئىچىگە كىرىپ كېچىنى ئۆتكۈزىدۇ. ئۇلار ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۆزلىرىگە ئاتا قىلغان نىممەتلىرىنىڭ گۈزەللىكىنى كۆرۈشى بىلەن، ‹ئەپسۇس، ئاللاھ تائالاھنىڭ بىزگە قىلغان بۇ ئېھسانلىرىنى قېرىنداشلىرىمىزمۇ كۆرەلىگەن بولسا، جىھاتتىن قاچمىغان، جەڭ قىلىشتىن قورقۇپ، يۈزلىرىنى ئۆرىمىگەن بولاتتى›دېيىشىدۇ. ئاللاھ

[157] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، III،14.

[158] بۇخارى، «جەنائىز»، 27؛ ئەبۇ داۋۇت، «ۋەسايا»،11؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، III،121.

تائالاھمۇ:‹مەن سىلەرنىڭ ئەھۋالىڭلارنى ئۇلارغا بىلدۈرىمەن›دىدى ۋە ئايەتنى كەرىم نازىل قىلىپ: ‹ھەرگىزمۇ، ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىدا شېھىت بولغانلارنى ئۆلدى دىمەڭلار! ئەمەلىيەتتە ئۇلار ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ھاياتتۇر. بۇ شۇنداق بىر ئىشكى، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۇلارغا بەرگەن شېھىتلىك مەرتىۋىسى بىلەن، ئۇلارنىڭ ھەممىسى سۆيۈنىدۇ. جەننەت نىممەتلىرى بىلەن رىزىقلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ ئارقىسىدىن شېھىتلىككە قېتىلمىغانلارغا:‹ئۇلارغا ھىچقانداق بىر قورقۇ يوقتۇر. ھىچقانداق پەرىشانلىق بولمايدۇ› دەپ خوش-خەۋەر بېرىشنى ئويلايدۇ. ئۇلار ئاللاھ تائالاھتىن كەلگەن بىر نىممەت بىلەن، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ ئارتۇقى بىلەن خوشال بولىدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ مۆمىنلەرگە بەرگەن مۇكاپاتىنى زايە قىلمايدىغانلىقىدىن ئىبارەت خوش-خەۋىرى بىلەن سۆيۈندۈرىدۇ›دەيدۇ. (ئالى ئىمران سۈرىسى، 171~169-ئايەت، مەنىسى)

ئاللاھ تائالاھ ئۇلارغا كۆرۈنۈپ: ئەي قۇللىرىم! كۆڭلىڭلار نىمىنى خالىسا، شۇنى دەڭلار! سىلەرگە ئارتۇقى بىلەن ئېھسان قىلمەن، دەيدۇ. ئۇلار: ئەي رەببىمىز! سەن بىزگە ئېھسان قىلغان نىممەتلەردىن باشقا ئۈستۈن بىر نىممەت بار بولسا، ئۇنى تەلەپ قىلساق؟! بىز جەننەتتىن خالىغان نەرسىمىزنى يەپ، ئىچىپ تۇرىۋاتىمىز. پەقەت بىز روھلىرىمىزنىڭ دۇنيادىكى جەسسەتلىرىمىزگە قايتا ئەۋەتىلىپ، سېنىڭ يولۇڭدا تەكرار شېھىت بولۇشنى ئارزۇ قىلىمىز، دىدى» دەپ تەسەللى بەردى.

جەڭ مەيدانىدا قىلىدىغان باشقا ئىش قالمىغان ئىدى. ئۇلار قايتىدىن رۇسلاندى. ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى يېيىش ئۈچۈن، تارىختىكى ئەڭ ئۇلۇغ ئۇرۇش تارىخنى ئوھۇت تېغىدا قالدۇرۇپ كەتكەن ئىدى. كۆز بىلەن كۆرمىسە ئىشەنگۈزسىز دەرىجىدە قەھرىمانلىقلارغا شاھىت بولغان بۇ ئۇرۇش، كاپىرلارغا ئۇنتۇلغۇسىز دەرس بولۇپ قالغان ئىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، مۇبارەك ئاسخابى بىلەن مۇبارەك مەدىنىگە قاراپ يول ئالدى. ھاررا ۋادىسىغا كەلگەندە ئاسخابىنى سەپكە تىزىپ قولىنى ئېگىز كۆتۈرگەن ھالدا ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلىپ: «ئاللاھىم! ھەمدۇ-سانالار ساڭا خاستۇر. ئاللاھىم! سەن يولدىن چىقارغانلارنى يولغا كىرگۈزەلەيدىغان، سەن ھىدايەت ئاتا قىلغانلارنى يولدىن ئازدۇرالايدىغان باشقا بىرسى يوقتۇر... ئاللاھىم! بىزنى ھەقىقى ئىمان ئېگىلىرى قىلغىن. قەلبلىرىمىزنى ئىمان بىلەن گۈزەللەشتۈرگىن. بىزنى كۇپۇرلۇق، ئازغۇنلۇق ۋە ھەددىنى ئاشماقتىن ئۇزاق قىلغىن. دىن ۋە ھاياتىمىزغا زىيانلىق ئىشلارنى پەرىق ئېتەلىگەن، توغرا يولغا ماڭغانلاردىن قىلغىن. ئاللاھىم! بىزنى مۇسۇلمان قىلىپ ياشاتقىن ۋە مۇسۇلمان ھالدا جېنىمىزنى ئالغىن. بىزنى سالىھلەر ۋە ياخشى ئىنسانلار سېپىگە تىزغىن. چۈنكى ئۇلار، شان-شەرىپىدىن، نومۇسدىن ۋە دىنلىرىدىن ۋاز كەچمەيدۇ. ئاللاھىم! سېنىڭ پەيغەمبەرىڭنى يالغانچىغا چىقارغان، سېنىڭ يولۇڭدىن يۈز ئۆرۈگەن، پەيغەمبىرىڭگە قارشى ئۇرۇش قىلغان كاپىرلارنىڭ جازاسىنى بەرگىن! ئۇلارغا ھەق ۋە ھەقىقەت بولغان ئازابىڭنى چۈشۈرگىن!... ئامىن!» دەپ يالۋۇرۇشقا باشلىدى. ئاسخابى كېرەممۇ، «ئامىن! ئامىن!» دىگىنىچە دۇئاغا ئىشتىراك قىلىشتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ئاسخابى بىلەن مەدىنىگە يېقىنلىشىپ قالغان ئىدى. مەدىنىدىكى ئاياللار ۋە باللار كوچىلارغا تۆكۈلگەن ئىدى. ئۇلار چەكسىز ھاياجان ئىچىدە مۇسۇلمان قوشۇنىدا كائىناتنىڭ ئەپەندىسىنى كۆرۈشكە ئالدىرايتتى. ئۇنىڭ جاھاننى يورۇتۇپ تۇرغان نۇرلۇق يۈزىنى كۆرگەنلەر ئاللاھقا ھەمدۇ-سانالار ئوقۇيتتى. ئۇنى كۆرۈپ بولغاندىن كېيىن كۆزلەر قوشۇنغا، ئاتلىرىغا، يولداشلىرىغا، ئوغۇللىرىغا، ئۇرۇق-تۇققانلارغا تىكىلەتتى. ئۇلارنى كۆرەلمىگەنلەر بولسا... كۆز-ياشلىرىنى تۇتالمايتتى. ئاسخابىنىڭ پەرىشان ھالىنى كۆرگەن مەرھەمەت دەرياسى رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزمۇ پەرىشان بولاتتى. مۇبارەك كۆزلىرىدىن ياشلار ئاقاتتى.

بىر چاغدا ساد بىن مۇئاز ھەزرەتلىرىنىڭ ئانىسى كەبشە خانىم پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يېقىنلاشتى. ئوھۇت ئۇرۇشىدا ئۇنىڭ ئوغلى ئامىر شېھىت بولغان ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك ھۇزۇرىغا كېلىپ: ئاتا-ئانام ۋە جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھقا شۈكرى، سېنى ساق-سالامەت كۆرۈپ خاتىرجەم بولدۇم. سەن سالامەت بولغاندىلا پۈتۈن پالاكەتلەر مەن ئۈچۈن بەرىبىر! دىدى. ئەمما جان-جىگەر ئوغلىنى سورىمىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭغا، ئوغلى ئامىرغا دۇئا قىلغاندىن كېيىن: ئەي سادنىڭ ئانىسى! ساڭا ۋە ئۇنىڭغا، ئائىلە جەمەتىڭلارغا خوش-خەۋەر بولسۇنكى، سىلەردىن شېھىت بولغانلارنىڭ ھەممىسى جەننەتتە بىر يەردە توپلاشتى ۋە بىر-بىرى بىلەن دوست بولدى. ئۇلار، پۈتۈن جەمەتىگە شاپائەت كەلتۈرىدۇ، دىدى. كەبەش خانىم: ئاللاھ تائالاھتىن كەلگەن پۈتۈن ئىشلارغا بىز رازى يا رەسۇلۇللاھ! بۇ خوش-خەۋەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن ئۇلار ئۈچۈن كىممۇ يىغلايدۇ؟! سىز ھايات قالغانلار ئۈچۈن دۇئا قىلىڭ! دىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى: ئاللاھىم! ئۇلارنىڭ قەلبىدىكى كۆڭۈلسىزلىكلەرنى چىقىرىپ تاشلىغىن! ھايات قالغانلارنى، ھاياتلار ئىچىدىكى ئەڭ خەيرلىك ئىسنلاردىن قىلغىن! دەپ دۇئا قىلدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابىنىڭ ئۇرۇش ھارغىنلىقىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا، «ئەي ئاسخابىم! بىز كىچىك جىھاتتىن قايتتۇق، ئەمدى چوڭ جىھاتنى باشلايمىز»دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئاسخابىنىڭ ئۆيلىرىگە قايتىپ ئارام ئېلىشىنى، ياريدارلارنىڭ داۋالىنىشىنى تەۋسىيە قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزمۇ ياريلانغان بولۇپ، مۇبارەك ھۇزۇرىغا قاراپ يول ئالدى.

## ھەمرائۇل ئەسەد سەپىرى

رەسۇللاھ ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، مەدىنىگە قايتىپ كەلگەندە، مۇشرىكلەرنىڭ ھەر ئېھتىمال مەدىنىگە قايتا زەربە بېرىش ئېھتىمالى بارلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ تەدبىر ئالغان ئىدى. ئەتىسى، ياريدار بولۇشىغا قارىماي، مۇسۇلمان قوشۇنىنىڭ تۆنۈگۈنكى ئۇرۇشتا ئاجىزلاپ قالمىغانلىقىنى بىلدۈرۈش، دۈشمەنىنىڭ كۆزىنى قورقۇتۇپ مەدىنىگە قايتا ھۇجۇم قىلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن بىلالى ھەبەشىگە: «رەسۇلۇللاھ، سىلەرنى دۈشمەنىنىڭ ئارقىسىدىن ئىز قوغلاپ دۈشمەنگە قاراڭلارنى كۆرسىتىشنى ئەمىر قىلىدۇ! تۆنۈگۈن، ئوھۇتتا بىز بىلەن بىرلىكتە ئۇرۇشقا بارمىغانلار كەلمىسۇن، پەقەت بىز بىلەن بىرلىكتە ئۇرۇش قىلغانلار كەلسۇن!» دەپ بۇيرىدى. بىلالى ھەبەشى، بۇ خەۋەرنى ئاسخابىغا سۆزلىشى بىلەن نۇرغۇنى ياريدار بولۇشىغا قارىماي تەييارلىق قىلىشتى. ھەتتا ئېغىر ياريلانغان ئابدۇللاھ بىلەن رافى ئىسىملىك ئاكا-ئۇكىلار رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ بۇ سۆزىنى ئاڭلار-ئاڭلىماس، شۇنداق ئېغىر ئاغرىق ئازابىغا قارىماستىن، «رەسۇلۇللاھ بىلەن ئۇرۇشقا چىقىش پۇرسىتىنى قاچۇرۇپ قويساق بولامتى؟!» دىگىنىچە، ئەسكەرلەر سېپىگە قېتىلدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز مۇبارەك ئاسخابى بىلەن مۇشرىكلارنىڭ ئارقىسىدىن ئىز قوغلاشقا باشلىدى. رەۋھا دىگەن بىر يەردە مۇشرىكلەرنىڭ قايتىدىن توپلىنىپ مەدىنىگە قايتا ھۇجۇم قىلىش پىلانى تۈزگەنلىكىدىن خەۋەردار بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇ ئۇرۇش تاكتىكىسى ئۇنىڭ يەنە بىر مۆجىزىسى ئىدى.

مۇشرىكلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆزلىرىگە قاراپ كېلىۋاتقانلىقىدىن خەۋەر تېپىپ، قورقۇ بېسىپ بارگاھلىرىنى تاشلاپ مەككىگە قاراپ ئالدىراپ-تېنەپ يول ئېلىشتى.[159]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنى ھەمرائۇل ئەسەد دىگەن يەرگىچە ئىز قوغلاپ كەلدى. بۇ ئەسنادا مۇشرىكلەردىن ئىككى كىشىنى تۇتتۇالدى. بۇ يەردە ئۈچ كۈن قالغاندىن كېيىن مەدىنىگە قايتىشتى.

ئاللاھ تائاللاھ، ھەمرائۇل ئەسەدكە بارغان بۇ شەرەپلىك ئاسخابىغا: «ياريلانغاندىن كېيىن، يەنە ئاللاھ تائالاھ ۋە پەيغەمبەرنىڭ دەۋىتىگە سەپەرۋەر بولغانلار ۋە ئۇلارنىڭ يەنىلا ياخشى ئەمەللەر بىلەن شۇغۇللىنىپ يامانلىقلاردىن ئۇزاق تۇرغانلىرىغا تولىمۇ چوڭ بىر مۇكاپات باردۇر» دەپ خىتاپ قىلدى. (ئالى ئىمران سۈرىسى، 172-ئايەت، مەنىسى)

ئوھۇتتا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۆلتۈرۈشكە قەسەم ئىچكەنلەردىن ئىبنى كامىئا مەككىگە كەلگەندىن كېيىن، بىر كۈنى قويلىرىنى ئىزدەپ تاققا چىققان ئىدى. تاغ چوققىسىدا قويلىرىنى تاپتى. قويلار توپىدىن بىر قوچقار يۈگرەپ كېلىپ ئىبنى كامىئانى ئۈسسۈشكە باشلىدى. ئۈسسە-ئۈسسە ئۇنى پارام-پارچا قىلىۋەتتى.

ئابدۇللاھ شىھاب زۆھرىنىمۇ مەككىگە قايتىۋاتقاندا ئاق قاسىراقلىق بىر يىلان چىقىپ ئۆلتۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قەس قىلىشنى نىيەت قىلغانلارنىڭ ھەممىسى بىر يىل ئىچىدە جازاسىنى تارتتى.

## رەجى ۋەقەسى

ئۇھۇت ئۇرۇشىدىكى ئالاھىدە ئوقياچىلاردىن ئاسىم بىن سابىت ھەزرەتلىرى، بۇ ئۇرۇشتا مۇشرىكلەردىن مۇسافى بىن تالخا بىلەن قېرىندىشى ھارىسنى ئېتىپ ئۆلتۈرگەن ئىدى. ئۇلارنىڭ ئانىسى سۇلافە بىنتى ساد، ئۆچ-ئاداۋەت ساقلاشتا ھەممىنى بېسىپ چۈشەتتى. ئۇ، ئوغۇللىرىنى ئۆلتۈرگەن ھەزرەتى ئاسىم بىن سابىتنىڭ كاللىسىنى كەلتۈرگەنلەرگە يۈز تۆگە بېرىدىغانلىقىنى جاكارلىدى. ھەزرەتى ئاسىمنىڭ كاللىسىدا شاراپ ئىچىشكە قەسەم ئىچتى. شۇنداقلا بىر ئەسكىرى ھەركەتتە ئابدۇللاھ بىن ئۈنەيسنىڭ لىھيان ئوغۇللىرىدىن خالىد بىن سۇفيانىنى ئۆلتۈرۈشى بىلەن لىھيان ئوغۇللىرى، ئادەل ۋە كارە قەبىلىسى بىلەن بىرلەشتى.

[159] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،I،4؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،48.

مەدىنە ئەتراپىدا يەر ئالغان بۇ ئىككى قەبىلە بىر پىلان تۈزۈپ ئەلچى تەييارلىدى. ئۇلار ئەلچىلەرگە: «مۇسۇلمان بولغانلىقىڭلارنى ئېيتىڭلار، زاكات بېرىمىز ۋە بىزگە ئىسلامنى ئۆگىتىش ئۈچۈن مۇئەللىم تەلەپ قىلىمىز» دەپ تەلەپ قىلىڭلار، دىدى. شۇنداق قىلىپ كەلگەنلەرنىڭ بىر قىسمىنى ئۆلتۈرۈپ، بىر قىسمىنى مەككىگە ئېلىپ بىرىپ قۇرەيشلەرگە ساتىمىز، شۇنداق قىلىپ ئۆچىمىزنى ئالغان بولىمىز دېيىشتى.

ھىجرەتنىڭ تۆتىنچى يىلى سەپەر ئېيىدا، بۇ ئىككى قەبىلىدىن ئالتە ياكى يەتتە كىشىلىك بىر ھەيئەت، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، «بىز مۇسۇلمان بولدۇق، بىزگە قۇرئان-كەرىمنى ۋە دىننى ئۆگىتىش ئۈچۈن مۇئەللىم ئەۋەتىڭ» دىدى. بۇ چاغدا مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام مەككىلىك مۇشرىكلەرنىڭ ئۇرۇش ھالىتىدە تۇرغان تۇرمىغانلىقىنى بىلىش ئۈچۈن ئون كىشىلىك بىر ئەسكىرى ئەترەت تەشكىللىگەن ئىدى. ئادەل ۋە كارە قەبىلىسىدىنمۇ بىر ئەترەتنىڭ كېلىپ مۇئەللىم تەلەپ قىلغانلىقى سەۋەبىدىن، ئەھۋالنى تەكشۈرۈپ بېقىش ئۈچۈن ئون كىشىلىك تەكشۈرۈش ئەترىتىنى ئۇلار بىلەن بىللە يولغا سېلىپ قويدى. ئاسخابى كېرەمدىن تەركىپ تاپقان بۇ ئەترەتتە: مەرسەد بىن ئەبى مەرسەد، خالىد بىن ئەبى بۇكەير، ئاسىم بىن سابىت، ھۇبەيىب بىن ئادىي، زەيد بىن دەسىننە، ئابدۇللاھ بىن تارىك، مۇئەتتىب بىن ئۇبەيد ۋە ئىسىملىرى بىلىنمىگەن ئۈچ ساھابىمۇ بار ئىدى.

بۇ تەكشۈرۈش ئەترىتى، كۈندۈزلىرى مۆكۈنۈپ، كېچىلەردە يول يۈرۈش ئارقىلىق بىر سەھەر ۋاقتىدا رەجىدەكى بىر سۇ بېشىغا كېلىپ ئارام ئالدى. ئاندىن ئاجۇە دىگەن ئېسىل سورتلۇق مەدىنە خورمىسىدىن يېيىشتى. ئۇ يەردىن ئايرىلىپ ئەتراپتىكى بىر چوققىغا چىقىپ مۆكۈنۈپ ئەتراپنى كۆزىتىشكە باشلىدى. ھۇزەيل قەبىلىسىدىن پادىچى بىر ئايال رەجىدەكى سۇ بېشىغا كەلگەن ئىدى. خورما ئۇرۇقلىرىنى كۆرۈپ مەدىنىلىكلەرنىڭ بۇ يەرگە كەلگەنلىكىنى چۈشەندى، بۇ يەرگە مەدىنىلىكلەرنىڭ كەلگەنلىكىنى ۋارقىراپ-جارقىراپ تۇرۇپ قەبىلىسگە خەۋەر بەردى. ئادەل ۋە كارە قەبىلە ھەيئەتلەرىدىن بىرسى باھانە ئويدۇرۇپ ئۇلاردىن ئايرىلدى ۋە دەرھال لىھيان ئوغۇللىرىغا خەۋەر بەردى. لىھيان ئوغۇللىرى دەرھال ھەرىكەتكە ئۆتتى. يۈز ئوقياچىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىككى يۈز كىشىلىك بىر قوشۇن بىلەن بۇ ئون كىشىلىك ئەترەتكە ئاتلاندى. مۇشرىك قوشۇنى ئۇلارنى تاغ ئەتراپىدىن قورشىدى. خەۋەر بەرگەن كىشىمۇ ئۇلارغا قېتىلدى. دەل ئۇ چاغدا ئاسخابى كېرەم ئۆزلىرىنىڭ ئالدام خالتىغا چۈشكەنلىكىنى بىلىپ يەتتى. ئۇلار دەرھال ئۇرۇش ھالىتىگە ئۆتۈپ قىلىچىلىرىنى يالاڭغاچلىدى. بۇنى كۆرگەن مۇشرىكلەر ئۇلارنى سۆلھى قىلىشقا ئۈندەپ، «ئەگەر تاغدىن چۈشسەڭلار، ھىچكىمنى ئۆلتۈرمەيمىز. سىلەرگە قەسەم قىلىمىزكى سىلەرنى ئۆلتۈرۈشنى خالىمايمىز. پەقەت مەككىلىكلەردىن تۆلەم ئېلىش ئۈچۈن بۇ ئىشنى قىلىۋاتىمىز» دىدى.

ئاسىم بىن سابىت، مەرسەد بىن ئەبى مەرسەد ۋە خالىد بىن ئەبى بۇكەير: «مۇشرىكلەرنىڭ قەسەملىرىنى ۋە ۋەدىلىرىنى ھەرگىزمۇ قوبۇل قىلمايمىز» دەپ ئۇلارنىڭ تەكلىپىنى رەت قىلدى. ئاسىم بىن سابىت ھەزرەتلىرى، «مەن ھەر ۋاقىت مۇشرىكلەرنىڭ ھىمايىسىدە قالماسلىققا قەسەم ئىچتىم. قەسەم ئىچەيكى ئۇلارنىڭ ۋەدىلىرىگە ۋە قەسەملىرىگە ئىشىنىپ ھەرگىزمۇ تاغدىن چۈشۈپ ئۇلارغا تەسلىم بولمايمەن» دىدى. ئۇ قوللىرىنى يوغان ئېچىپ، «ئاللاھىم! پەيغەمبەرىمىزنى ئەھۋالدىن خەۋەر تاپقۇزغىن» دەپ دۇئا قىلدى. ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى بۇ ۋەقەدىن خەۋەردار قىلدى.

ھەزرىتى ئاسىم مۇشرىكلەرگە: بىز ئۆلۈمدىن قورۇقمايمىز. چۈنكى بىز دىنىمىزغا چىڭ يېپىشقان (ئۆلسەك شېھىت بولۇپ جەننەتكە كىرىمىز)، دىدى. مۇشرىكلەرنىڭ رەئىسى: ئەي ئاسىم! ئۆزەڭنى ۋە دوستىلىرىڭنى زىيانغا ئۇچراتما، تەسلىم بول! دېيىشى بىلەن ئاسىم بىن سابىت ئوق ئېتىپ جاۋابىنى بەردى. ئوق ئاتقاندا:

مەن كۈچلۈكمەن ھېچ ئاجىزلىقىم يوق،
يايىمنىڭ قېلىن يىپى كېرىلگەندۇر؛
ئۆلۈم ھەق، ھايات بوش ۋە ئۆتكۈنچىدۇر.
پۈتۈلگەنلەرنىڭ ھەممىسى باشقا كېلۇر.
ئىنسانلار ھامان ئاللاھقا توۋا قىلغۇچىدۇر،
ئەگەر مەن دۈشمەن بىلەن سوقۇشمىسام،
ئانام، (خاپىلىقتىن ) ئەقلىدىن ئازار.

مىسرالارنى ئوقىدى. ئاسىمنىڭ سادىقىدا يەتتە تانە ئوق بار ئىدى. ئاتقان ھەر بىر ئوقى بىلەن بىر مۇشرىكنى ئۆلتۈردى. ئوقى تۈگىشى بىلەن نەيزىسى بىلەن بىر مۇنچىسىنى جەھەننەمگە يولغا سالدى. نەيزىسى سۇنىشى بىلەن قىلچىنى سۇغۇرۇپ غىلىپىنى پىرقىرتىپ تاشلىۋەتتى. (ئۆلگىچە ئېلىشىمەن، ھەرگىزمۇ تەسلىم بولمايمەن دىگەن مەناغا كېلەتتى) ئۇنىڭدىن كېيىن، «ئەي

ئاللاھىم! مەن بۇ كۈنگە قەدەر سېنىڭ دىنىڭنى قوغدىدىم، بۈگۈن سېنىڭمۇ، مېنىڭ بەدىنىمنى قوغدىشىڭنى ئارزۇ قىلىمەن» دەپ دۇئا قىلدى. ھەزرىتى ئاسىم بىن سابىت ۋە باشقا ساھابىلارنىڭ، «ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى تاغلارنى تىترىتىۋەتتى. ئىككى يۈز كىشى بىلەن ئون ساھابى ئۆلۈپ-تىرىلىشىگە قارىماي ئېلىشىۋاتاتتى. ئۇلارغا يېقىن كەلگەنلەر قىلغانلىرىنىڭ جازاسىنى كۆرەتتى. ئاسىم (ئاللاھ رازى بولسۇن)، ئەڭ ئاخىرى ئىككى پۇتى يارىلىنىپ يەرگە يىقىلدى. كاپىرلار ئۇنىڭدىن بەك قورققانلىقى ئۈچۈن ئۇ يەرگە يىقىلغان تەغدىردىمۇ ئۇنىڭغا يېقىنلىشىشقا پېتىنالماي ئۇزاقتىن ئوقيا ئېتىپ شېھىت قىلدى. ئۇ كۈنى ئون ساھابىدىن يەتتىسى شېھىت، ئۈچى ئەسىر قالدى.

لىھيان ئوغۇللىرى، سۇلافە بىنتى سادقا، ھەزرىتى ئاسىم بىن سابىتنىڭ مۇبارەك بېشىنى كېسىشكە تەمشەلدى. ئەمما ئاللاھ تائاللاھ ئۇنىڭ دۇئارىنى قوبۇل قىلغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ يەرگە بىر توپ ھەرە ئەۋەتتى، ھەرىلەر ئۇچۇپ كېلىپ، خۇددى بىر بۇلۇت پارچىسىدەك ئۇنىڭ بېشى ئەتراپىدا ئۇنى قوغدىدى. مۇشرىكلەر ئۇنىڭغا يېقىنلىشىشقا ئامالسىز قالدى ۋە «ھازىرچە قالسۇن، كەچ كىرىشى بىلەن ھەرىلەر كېتىدۇ، شۇ ۋاقىت كەسسەكمۇ ئۈلگۈرىمىز» دىدى.

كەچ كىرىشى بىلەن ئاللاھ تائاللاھ شۇنداق بىر يامغۇر ياغدۇردىكى كەلكۈن سۈيى ئۇنىڭ مۇبارەك تېنىنى بىخەتەر بىر يەرگە ئېقىتىپ كەتتى. مۇشرىكلەر قانچىلىك ئىزدىسىمۇ ئۇنىڭ جەسىتىنى ئىزدەپ تاپالمىدى. مۇشرىكلەر ئۇنىڭ بىر تال تۈكىنى كېسىشكىمۇ مۇيەسسەر بولالمىدى. ھەرىلەرنىڭ ھەزرىتى ئاسىمنى قوغدىغانلىقى ۋەقە بايان قىلىنغان ۋاقىتلاردا، ھەزرىتى ئۆمەر: «ئاللاھ تائالاھ، ئەلۋەتتە مۆمىن قۇللىرىنى قوغدايدۇ. ئاسىم بىن سابىت، ھايات ۋاقتىدا مۇشرىكلەردىن قانداق قوغدالغان بولسا، ئاللاھ تائالاھ، ئۇ ئۆلگەندىن كېيىنمۇ مۇشرىكلەر ئۇنىڭ جەسىتىگە قول سالالمىدى» دەپ بۇيرىغان ئىدى. شۇڭلاشقا ئاسىم بىن سابىت ھەزرىتلىرى ياد ئېتىلگەندە، «ھەرىلەر قوغدىغان ئىنسان» دەپ تىلغا ئېلىناتتى.[160]

لىھيان ئوغۇللىرى، ئاسىم بىن سابىت باشچىلىقىدا يەتتە ساھابىنى شېھىت قىلدى. ئۈچ ساھابىنى بولسا ئەسىر ئالدى. ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان ئۈچ ساھابى: ھۇبەيىب بىن ئادىي، زەيد بىن دەسىننە، ئابدۇللاھ بىن تارىك ئىدى. لىھيان ئوغۇللىرى، ئۇ ئۈچىنى ياي يىپلىرى بىلەن باغلىدى. ئۇلاردىن ئابدۇللاھ بىن تارىك، مەككىلىك مۇشرىكلەرگە ئەۋەتىلىشىگە رازى بولمىدى. مەككىگە بارماسلىق ئۈچۈن قارشىلىق قىلدى ۋە «شېھىت بولغان دوستلىرىم جەننەت بىلەن شەرەپلەندى» دەپ ۋارقىرىغىنىچە قوللىرىنى باغلىغان يىپلاردىن يۇلقۇنۇپ چىقتى. بۇنى كۆرگەن مۇشرىكلەر ئۇنى تاشقا تۇتۇپ شېھىت قىلدى. ھۇبەيىب بىن ئادىي، زەيد بىن دەسىننە ھەزرىتلىرى بولسا، «رەسۇلۇللاھقا بەرگەن تەكشۈرۈش ۋەزىپىمىزنى ئادا قىلىشقا بىر پۇرسەت چىقىپ قالار» دەپ بۇ ئەھۋاللىرىغا سەۋر قىلدى.

لىھيان ئوغۇللىرى ھەر ئىككىسىنى مەككىگە ئېلىپ باردى. بەدىر ۋە ئوھۇت ئۇرۇشىدا يېقىنلىرىدىن ئايرىلغان مۇشرىكلەر، ئۆچ-ئاداۋەت ۋە ئىنتىقام ئوتلىرى بىلەن يېنىپ تۇراتتى. بۇ پۇرسەتنى كۈتۈپ تۇرغان ھۇجەير بىن ئىھاب تەمىمى، بەدىر ئۇرۇشىدا ئۆلگەن قېرىندىشى ئۈچۈن ھۇبەيىبە؛ سافۋان بىن ئۇمەييە، بەدىر ئۇرۇشىدا ئۆلگەن دادىسى ئۇمەييە بىن خالەفنىڭ ئىنتىقامىنى ئېلىش ئۈچۈن زەيد بىن دەسىننەنى سېتىۋالدى. مۇشرىكلەرنىڭ نىيىتى ھەر ئىككىسىنى ئۆلتۈرۈش ئىدى. پەقەت ئۇرۇش قىلىش چەكلەنگەن ئايلاردا بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنى تۆرمىگە سولاپ مۇۋاپىق ۋاقىتنىڭ كېلىشىنى ساقلاشقا قارار بېرىشتى. ئۇلارنى ئايرىم-ئايرىم يەرلەرگە سولىدى. ئۇلار بۇ قىيىن-قىستاقلارنى سەۋرى-تاقەت ۋە جاسارەت بىلەن قارشىلىدى.

ھۇبەيىب بىن ئادى سولانغان تۆرمىدىكى ھۆر جارىيە ماۋىيە (بۇ خانىم كېيىن مۇسۇلمان بولغان) ۋەقەنى، «ھۇبەيىب مەن قارايدىغان ئۆيلەردىن بىرسىگە سولانغان ئىدى. مەن ئۇنىڭدەك خەيرلىك بىر ئەسىر كۆرمىدىم. بىر كۈنى شۇنداق قارىسام ئۇنىڭ قولىدا يوغان بىر ساپ ئۈزۈم بولۇپ، مەززە قىلىپ يەۋاتاتتى، ھەر كۈنى دىگۈدەك ئۇنىڭ قولىدا ئۈزۈم كۆرەتتىم. ئەسلى بۇ پەسىلدە ياكى مەككىدە ئۈزۈم تېپىش مۇمكىن بولمايدىغان ئىش ئىدى. ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭغا رىزىق بېرىۋاتقان ئىدى. ئۇ تۆرمە ياتقىدا ناماز قىلاتتى، قۇرئان-كەرىم ئوقۇيتتى. ئۇ قۇرئان ئوقۇغاندا، ئۇنى ئاڭلىغان ئاياللار يىغلىشاتتى ۋە ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتاتتى. مەن بەزىدە: سېنىڭ بىر تەلىپىڭ بارمۇ؟ دەپ سورىغان ۋاقتىمدا، ئۇ: ماڭا تاتلىق سۇ بەر، بۇتلارغا ئاتاپ سويۇلغان گۆشلەرنى ئېلىپ كەلمە، ھە! يەنە بىر ئىش، مېنى ئۆلتۈرۈشتىن بۇرۇن ماڭا خەۋەر قىلغىن. بۇنىڭدىن باشقا بىر تەلىپىم يوق، دەيتتى. ئۇنى ئۆلتۈرىدىغان كۈن بېكىتىلگەندە ئۇنىڭغا خەۋەر بەردىم. ئۇ بۇ قورقۇنۇچلۇق خەۋەرنى ئاڭلاپ تۇرۇپمۇ، چىرايىدا ئازىراقمۇ ئۆزگىرىش، زەرىچە قەدەر ئازاپلىنىش ئالامىتى كۆرۈلمىدى. ئۆلۈم كۈنى يېقىنلاشقاندا، بەدەن تازلىقى قىلماقچى بولدى ۋە بىر تال ئۇستۇرا تەلەپ قىلدى. مەن

[160] بۇخارى، «مەگازى»، 28؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 354، I؛ ئابدۇرزاق، ئەل مۇسەننەف، 354، V.

بالامدىن ئۇنىڭغا ئۇستۇرا ئەۋەتتىم. بالامنى ئەۋەتىپ بولغاندىن كېيىن قورقۇشقا باشلىدىم. ئاپلا! بۇ ئادەم ئۇستۇرا بىلەن بالامنى ئۆلتۈرىدىغان بولدى، چۈنكى ئۇ ئۆلۈمگە مەھكۇم قىلىنغان تۇرسا! دىگىنىمچە ئۇلارغا قاراپ يۈگۈردۈم.

ھۇبەيب، بالامدىن ئۇستۇرانى ئېلىپ، بالامنى سۆيىمەك ئۈچۈن تىزىغا ئولتۇرغۇزۋالغان ئىدى. مەن بۇ مەنزىرىنى كۆرۈپ قورقۇپ ئۆلەيلا دىدىم ۋە دات-پەرياد قىلىپ ۋارقىراشقا باشلىدىم. مېنىڭ بۇ ئەھۋالمنى كۆرگەن ھۇبەيب: بۇ بالىنى ئۆلتۈرىدۇ-دەپ، ئويلىدىڭمۇ؟ بىزنىڭ دىنىمىزدا بۇنداق ئىش يوق. ھەقسىز يەرگە ئادەم ئۆلتۈرۈش بىزنىڭ قائىدە-قانۇنلىرىمىزغا تامامەن خىلاپ، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

مۇشرىكلەرنىڭ، ھۇبەيب بىن ئادى ۋە زەيد بىن دەسىننەنى ئۆلتۈرىدىغان كۈنى يېتىپ كەلگەن ئىدى. ئۇ كۈنى تاڭ ئېتىشى بىلەن ئۇلارنىڭ زەنجىرلىرىنى يېشىپ، مەككە سىرتىدىكى ئالدىنئالا بېكىتىلگەن يەرگە ئېلىپ كەلدى. مەككە خەلقى ۋە مۇشرىكلەرنىڭ چوڭلىرى بۇلارنىڭ ئۆلۈمنى كۆرۈش ئۈچۈن كەلگەن ئىدى. ئەتراپ ئادەم توپى بىلەن تولغان ئىدى.

مۇشرىكلەر، ئەسىرلەرنى ئۆلتۈرىدىغان يەرگە ئىككى دار تەييارلىغان ئىدى. ھۇبەيبنى دارغا ئاسىدىغان يەرگە ئېلىپ كېلىشى بىلەن ھۇبەيب: مېنى قويۇپ بېرىڭلار، ئىككى رەكەت ناماز قىلىۋالاي، دىدى. ئۇنىڭغا ناماز قىلىش ئۈچۈن پۇرسەت بەردى. ئۇ دەرھال، ئىشتىھات بىلەن ناماز قىلدى. ئەتراپتىكى ئاياللار، باللار ۋە توپلانغان مۇشرىكلەر ئۇنى ھاياجان بىلەن كۆرىۋاتاتتى. نامىزىنى تۈگەتكەندىن كېيىن: قەسەم ئىچەيكى، ئۆلۈمدىن قورققىنى ئۈچۈن نامازنى ئۇزۇن قىلدى دەپ ئويلىمىغان بولساڭلار، نامازنى ئۇزۇن قىلغان بولاتتىم، دىدى. شۇنداق قىلىپ ئۆلۈم ئالدىدىمۇ ئىككى رەكەت نامىزنى قىلغان تۇنجى ساھابى ھۇبەيب، بۇ ئىشنىڭ سۈننەت ۋە ئادەت بولۇشىغا سەۋەپچى بولۇپ قالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ ۋەقەنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، بۇ ئىشنىڭ مۇۋاپىق ۋە ئۇيغۇن ئىكەنلىكىنى بۇيرىغان ئىدى.[161]

ھۇبەيب نامىزنى تۈگەتكەندىن كېيىن ئۇنى دارغا باغلاشتى. يۈزىنى قىبلىدىن مەدىنىگە قاراتتى ۋە ئۇنىڭغا: دىنىڭدىن چىققىن بىز سېنى قويىۋېتەيلى! دىدى. ھۇبەيب: قەسەم ئىچەيكى، پۈتۈن دۇنيا مېلى ماڭا بېرىلسىمۇ مەن دىنىمدىن ۋە ئىسلامدىن ئەسلا قايتمايمەن، دىدى. بۇنى ئاڭلىغان مۇشرىكلەر: ھازىر سېنىڭ يېرىڭدە مۇھەممەتنىڭ (ئەلەيھىسسالام) بولۇشىنى ۋە ئۇنىڭ ئۆلۈشىنى خالامسەن؟ ئەگەر «ھەئە» دىسەڭ، سېنى دەرھال قويىۋېتىمىز. ئۆيۈڭدە راھەت ئولتۇرىسەن! دىدى. ھۇبەيب: مەن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پۇتىغا بىر تال تىككەننىڭ پېتىشىنىمۇ خالىمايمەن، دىدى. مۇشرىكلەر ئۇنى مازاق قىلىپ كۈلگەندىن كېيىن: ئەي ھۇبەيب! ئىسلام دىنىدىن چىققىن! ئەگەر دىنىدىن چىقمىساڭ، سېنى ساقلاپ قالالمايمىز، دىدى. ھۇبەيب: ئاللا تائالاھ ئۈچۈن ئۆلتۈرۈلسەم، باشقا شەكىلدە ئۆلۈشنىڭ ھىچقانداق ئەھمىيىتى يوقتۇر، دىدى.

ھۇبەيب بۇ سۆزلەرنى ئېيتقاندىن كېيىن: «ئاللاھىم! بۇ يەردە دۈشمەن يۈزىدىن باشقا بىر يۈز كۆرمىدىم. ئاللاھىم! مەندىن رەسۇلۇللاھقا سالام يەتكۈزگىن! بىزگە قىلىنغان بۇ ئىشنى رەسۇلۇللاھقا بىلدۈرگىن» دەپ دۇئا قىلدى ۋە «ئەسسالامۇ ئەلەيكە يا رەسۇلۇللاھ» دىدى. ھۇبەيب بۇ دۇئانى قىلغان چاغدا، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئاسخابى بىلەن ئولتۇرغان ئىدى. زەيد بىن ھارىسە: «بىر كۈنى رەسۇلۇللاھ، ئاسخابى بىلەن ئولتۇرغان يەردە ‹ۋە ئەلەيخىسسالام› دىدى. ئاسخابى لكېرەم: يا رەسۇلۇللاھ بۇ كىمگە ئېيتىلغان سالام؟! دىدى. رەسۇل: قېرىندىشىمىز ھۇبەيبكە قىلىنغان سالام. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ سالىمىنى ماڭا يەتكۈزدى، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھۇبەيبنىڭ ئەتراپىغا توپلانغان قۇرەيش مۇشرىكلىرى: «قاراڭلار! مانا مۇشۇ كىشىلەر سىلەرنىڭ ئاتىلىرىڭلارنى ئۆلتۈرگەن» دىيىشىپ، ياشلارنى ئۇلارغا نەيزە ئاتقۇزۇپ، مۇبارەك تەنلىرىگە ھۇجۇم قىلىشقا باشلىدى. بۇ ۋاقىتتا، ئۇنىڭ مۇبارەك يۈزى كەبىگە بۇرۇلدى. مۇشرىكلەر يۈزىنى مەدىنىگە قارىتىپ قويىدى. ھۇبەيب: «ئاللاھىم! مەن سېنىڭ نەزىرىڭگە لايىق بىر قۇل بولسام، يۈزۈمنى قىبلىگە بۇرىغىن!» دەپ دۇئا قىلدى. يۈزى تەكرار كەبىگە بۇرۇلدى. مۇشرىكلەر ھەر قانچە قىلىپمۇ ئۇنىڭ يۈزىنى كەبىدىن باشقا تەرەپكە قارىتالمىدى. بۇ ئەسنادا ھۇبەيب، دار ئالدىدا، دۈشمەنگە ئۆزىنىڭ شېھىت بولغانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان بىر شېئىر ئوقىدى. مۇشرىكلەر قوللىرىدىكى نەيزىلەرنى ئۇنىڭ بەدىنىگە سانجىپ قىيناشقا باشلىغاندا، ھۇبەيب: «قەسەم ئىچەيكى، مۇسۇلمان ھالدا جېنىم چىقسا، مەيلى قانداق ئۆلسەم ئۆلەيكى غەم يىمەيمەن! بۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالاھنىڭ يولى ئۈچۈن» دىدى.

ھۇبەيب، ئۇلارغا بەددۇئا قىلىپ: «ئاللاھىم! قۇرەيش مۇشرىكلىرىنىڭ ھەممىسىنى ھالاك قىلغىن! ئۇلارنىڭ بىرلىكىنى يوق قىلغىن! بىر-بىرلەپ جېنىنى ئالغىن، ئۇلارنى ساق قويمىغىن!» دىدى. مۇشرىكلەر بۇ دۇئانى ئاڭلىغاندىن كېيىن بىر قىسمى قورقۇپ قاچتى، بىر قىسمى نەيزىلىرىنى ئۇنىڭغا تېخىمۇ قاتتىق سانجىشقا باشلىدى. بىرسى نەيزىنى ئۇنىڭ دۈمبىسىدىن تېشىپ چىقىرىۋەتتى.

[161] بۇخارى، «مەگازى»، 28؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 354، I.

ھۇبەيبىنىڭ بەدىنىدا قانلار چاچىراپ چىقتى ۋە داردا پۇلاڭشىغان ھالدا: «ئاللاھتىن باشقا ھېچقانداق ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئاللاھنىڭ قۇلى ۋە ھەق پەيغەمبەرىدۇر» دېگىنىچە شېھىت بولدى.[162]

ھۇبەيىب بىن ئادىنىڭ مېيىتى قىرىق كۈن داردا ئېسىقلىق قالدى. بەدىنى سېسىپ پۇرىمىدى. ھەر زامان پاكىزە قان ئاقتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭ جەسىتىنى قايتۇرۇپ كېلىش ئۈچۈن، ئاسخابى كېرەملەردىن، زۇبەيىز بىن ئاۋۋام ۋە مىكداد بىن ئەسۋەتنى ئەۋەتتى. ئۇلار كېچىدە يوشۇرۇن مەككىگە كىردى. ھۇبەيبنى ئېسىلغان داردىن چۈشۈرۈپ تۆگىگە باستى ۋە مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقتى. ئەھۋالدىن خەۋەر تاپقان مۇشرىكلەر ئۇلارنىڭ پېيىغا چۈشتى. ھەر ئىككى ساھابى ئۆزلىرىنى قوغداش ئۈچۈن مېيىتنى يەرگە قويدى. بىر ئاز ۋاقىتتىن كېيىن، مېيىت قويغان يەرنىڭ يېرىلىپ، مېيىتنى ئىچىگە تارتقانلىقىنى كۆردى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار مەدىنە يولىغا قاراپ يۈرۈپ كەتتى.

زەيىد بىن دەسىنىنەنى بولسا بىر دەرخكە باغلاشتى. ئۇنىمۇ دىندىن چىقىشقا مەجبۇرلىغان ئىدى. پەقەت ئۇلارنىڭ پۈتتۈن تىرىشچانلىقى زەيدنىڭ ئىمانىنى كۈچەيتىشتىن باشقا بىر ئىشقا يارىمىدى. شۇنىڭ بىلەن زەيدنى ئوق يامغۇرىغا تۇتتى. ئەڭ ئاخىرىدا سافۋان بىن ئۈمەييەنىڭ ھۆر قۇلى نستاس تەرىپىدىن شېھىت قىلىندى.

## بىرى مائۇنە ۋەقەسى

يەنە شۇ يىلنىڭ سەپەر ئېيىدا، ئەرەبىستاننىڭ نەجىد ۋادىسىدا ئامىر ئوغۇللىرىنىڭ رەئىسى ئەبۇ بەرا ئامىر بىن مالىك، مەدىنىگە كېلىپ رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنى زىيارەت قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزمۇ ئۇنىڭغا ئىسلامىيەتنى چۈشەندۈرۈپ مۇسۇلمان بولۇشقا دەۋەت قىلدى. ئەبۇ بەرا مۇسۇلمان بولمىدى ئەمما ئىسلامىيەتنىڭ گۈزەل ۋە شەرەپلىك بىر دىن ئىكەنلىكىنى ئىپادە قىلدى. شۇنداقلا ئىسلامىيەتنىڭ نەجىدىدە ئىسلامىيەتنىڭ تارقىلىشى ئۈچۈن بىر قانچە ساھابى ئەۋەتىشنى تەلەپ قىلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: ئادەم ئەۋەتىدىغان مەسىلىدە، نەجىد خەلقىدىن خاتىرجەم بولالمايمەن، دىدى. ئامىر: ئۇلارنى مەن ھىمايەمگە ئالىمەن، ئۇلارغا ھېچكىم چېقىلالمايدۇ، دىدى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، بۇ كەسكىن ۋەدىنى كۆزدە تۇتۇپ ساھابىلەردىن يەتمىش كىشلىك ئاسخابى-سۇففا (مەدىنىدە تۇققانلىرى، ئۆيى، ئېتىزى ياكى كەسپى يوق، ياش ۋە بويتاق ساھابىلار) تەييارلىدى ۋە مۇنزىر بىن ئامىر ھەزرەتلىرىنىڭ قوماندانلىقىدا يولغا سالدى.

ئۆز قەبىلىسىنىڭ ئىسلامىيەت بىلەن شەرەپلىنىشىنى ئارزۇ قىلغان ئەبۇ بەرا، ئۇلاردىن بۇرۇن يولغا چىقىپ، قەبىلىسىگە يېتىپ كېلىپ ئۇلارنى ھىمايىسىگە ئالغانلىقىنى، ئۇلارغا ھېچكىمنىڭ چېقىلماسلىقىنى ئەسكەرتتى. جىيەنى ئامىر بىن تۇفەيلدىن باشقا ھەممەيلەن ئۇلارغا چېقىلمايدىغانلىقىغا ماقۇل بولدى. ئەبۇ بەرانىڭ جىيەنى ئۈچ قەبىلىنىڭ ئادەملىرىنى قورال‌لاندۇرۇپ، بىرى مائۇنەگە يېتىپ كەلگەن ساھابىلارنى ھەر تەرەپتىن قورشىدى. ئامالسىز قالغان ساھابىلار قىلچلىرىنى يالاڭغاچلاپ ئەڭ ئاخىرقى بىرسى قالغۇچە، قەھرىمانلارچە شېھىت بولدى.

بۇ مۇبارەك ساھابىنىڭ ئاخىرقى سۆزلىرى بولسا: «يا رەببى! ھازىر ئەھۋالىمىزنى رەسۇلۇللاھقا خەۋەر قىلىدىغان سەندىن باشقا بىرسى يوقتۇر. ئۇنىڭغا سالامىمىزنى يەتكۈزگىن!» ئىدى. ئۇ ۋاقىت جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كۆڭلى بۇزۇلغان ھالدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئۇنىڭ سالامىنى يەتكۈزدى ۋە «ئۇلار ئاللاھ تائالاھنىڭ دەرگاھىغا كەتتى. ئۇلار ئاللاھ تائالاھتىن رازى بولدى، ئاللاھ تائالاھمۇ ئۇلاردىن رازى بولدى» دىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزمۇ: «ئالەيھىمۇسسالام» دەپ جاۋاب بەرگەندىن كېيىن، تولىمۇ پەرىشان ھالدا ئاسخابى كېرەمگە قاراپ: «قېرىنداشلىرىڭلار مۇشرىكلەر بىلەن ئېلىشتى. مۇشرىكلەر ئۇلارنى كېسىپ پارچىلىدى، بەدەنلىرىنى نەيزىلىرى بىلەن ئۆتمە-تۆشۈك قىلىشتى...» دىدى.

بۇ ۋەقەدە دۈشمەن بىلەن ئۇرۇشۇۋاتقاندا، ئەمىر بىن فۇھەيرە ھەزرەتلىرىنىڭ دۈمبىسىگە جاپپار ئىسىملىك بىرسى نەيزىسىنى سانجىغان ئىدى. ئۇ چاغدا ھەزرىتى ئامىر: «قەسەم ئىچەيكى، جەننەتكە ئېرىشتىم!» دىدى. جاپپارنىڭ دۈشمەننىڭ كۆز ئالدىدا ئاسمانغا قاراپ ئۆرلىگىنىنى كۆرگەن مۇشرىكلەر كۆزلىرىگە ئىشەنمىگەن ئىدى. پەقەت ئۇلارنىڭ ئىچىدە، ئۇنى ئۆلتۈرگەن جاپپار مۇسۇلمان بولغان ئىدى.

---

[162] ئابدۇررازاق، ئەل مۇسەننەف، V،354.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، رەجى ۋە بىرى مائۇنە ۋەقەلىرىدىن بەكمۇ پەرىشان بولغان ئىدى. بۇ ئەلەملىك سۇيقەستلەرنى قىلغان قەبىلىلەرگە، بالا-قازاغا قېلىشى ئۈچۈن بىر ئاي ھەر بىر نامىزىدا دۇئا قىلدى. ئاللاھ تائالا ھ رەسۇلۇللاھنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى. ئۇ قەبىلىلەرگە تەسۋىرلىگىسىز بىر قۇرغاقچىلىق ۋە ئاچارچىلىق مۇپتىلا بولدى. ئاخىرىدا بىر يۇقۇملۇق كېسەل بىلەن 700 ئادەم ئۆلدى.[163]

## بەنى نادىر يەھۇدىلىرى

ئوھۇت ئۇرۇشىدىن كېيىن، ھىجرەتنىڭ تۆتىنچى يىلى، نادىر ئوغۇللىرى ئىسمىدىكى يەھۇدى قەبىلىسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سۇيقەست پىلانلىدى. بۇ ئىشنى جەبرائىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يەتكۈزدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ زەھەرلىك قولى بوش قالدى. بۇ ئىشتىن كېيىن ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، سۆلھىنى بۇزغان بۇ يەھۇدى قەبىلىسىگە قارشى مۇھەممەت بىن مەسلەمەنى ئەۋەتتى ۋە «نادىر ئوغۇللىرى يەھۇدىلىرىنىڭ قېشىغا بارغىن! ئۇلارغا، رەسۇلۇللاھ سىزنى يۇرتۇمدىن چىقىپ كېتىڭلار! بۇ يەردە مەن بىلەن بىرلىكتە ئولتۇرماڭلار! سىلەر ماڭا سۇيقەست پىلانلىدىڭلار، سىلەرگە ئون كۈن ۋاقىت بېرىمەن. ئەگەر بۇ ۋاقىت توشقاندىن كېيىن، سىلەردىن كىمنى ئۇچراتساق ئۇنىڭ بوينى كېسىلىدۇ، بۇ جاكارنى سىلەرگە ئېيتىش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم دېگىن» دېدى.

مۇھەممەت بىن مەسلەمە ھەزرىتلىرى، بۇ خەۋەرنى ئۇلارغا يەتكۈزىشى بىلەن ئۇلار قورققىنىدىن يول تەييارلىقىنى باشلىۋەتتى. پەقەت مۇناپىقلارنىڭ كاتتىۋېشى ئابدۇللاھ بىن ئۇبەيي، ئۇلارغا: «ھەرگىزمۇ قەلئەلىرىڭلاردىن چىقماڭلار، ماللىرىڭلارنى ۋە يۇرتلىرىڭلارنى تاشلاپ كەتمەڭلار. ئادەملىرىم بىلەن 2000 كىشى سىلەرگە ياردەم قىلىمىز» دەپ خەۋەرچى ئەۋەتتى. شۇنداق قىلىپ كائىناتنىڭ سۇلتانى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مەدىنىدىن تۆت كىلومېتىر ئۇزاقلىقىدىكى نادىر ئوغۇللىرىغا قارشى يۈرۈش قىلدى. بايراقنى ھەزرىتى ئالى كۆتۈرگەن ئىدى. قەلئەنىڭ ئەتراپىنى قورشاپ ئۇلارنى مۇھاسىرەگە ئالدى. بۇرۇن ئاسخابى كېرەمگە جەڭ ئېلان قىلغان يەھۇدىلار قەلئەدىن چىقىشقا جۈرئەت قىلالمىدى. ئۇلارغا مۇناپىقلارنىڭ ياردىمىمۇ كەلمىدى. ئاسخابى كېرەم قەلئەنى شۇنداق قاتتىق مۇھاسىرگە ئالدىكى قۇشمۇ ئۇچۇپ ئۆتۈشكە ئامالسىز قالغان ئىدى. يىگىرمە كۈنلۈك مۇھاسىردىن كېيىن يەھۇدىلار تەسلىم بولدى. پۈتتۈن قورال-ياراقلىرى ۋە ئالتۇن-كۆمۈشلىرىنى مۇسۇلمانلارغا تاپشۇرۇپ، بىر قىسمى شامغا بىر قىسمى ھايبەرگە سۈرگۈن قىلىندى. شۇنداق قىلىپ مەدىنىدە يەھۇدىلاردىن پەقەت كۇرەيزا ئوغۇللىرىلا قېلىپ قالدى.[164]

## پاتىمە بىنتى ئەسەدنىڭ ۋاپاتى

هاراق ئىچىشنى هارام قىلغان قۇرئان-كەرىم ئايەتى، ھىجرەتنىڭ تۆتىنچى يىلى نازىل بولدى. ئوھۇت ئورۇشىدا يارلىنىپ، كېيىن ۋاپات بولغان ھەزرىتى ئۈممۈ سەلەمەنىڭ يولدىشىنىڭ بىر قانچە بالىسى قالغان ئىدى. ئۈممۈ سەلەمە ۋالىدەمىز، ياشىنىپ قالغان بولۇپ، تۇرمۇشتا قىينچىلىقتا قالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭ بۇ ھالىغا ئىچى ئاغرىپ ئۇنى نىكاھىغا ئېلىش بىلەن شەرەپلەندۈردى.[165]

يەنە بۇ يىلى زاتۇررىكا ئۇرىشى بولۇپ ئەتراپتىكى مۇشرىك قەبىلەر قېتىۋېلىندى.[166] ھەزرىتى ئوسماننىڭ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قىزى رۇقىيەدىن بولغان ئولما ئىسمىدىكى يەتتە ياشلىق ئوغلى ئابدۇللاھ ۋاپات بولدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى سۆيۈملۈك نەۋرىسىنىڭ نامىزىنى چۈشەردى ۋە ئۆز قولى بىلەن يەرلىككە قويدى. بۇ قايغۇغا چىدىمىغان بولۇپ، مۇبارەك ياشلىرى قەۋرىگە تۆكۈلەتتى. قەۋرە تېشىنى ئۆز قولى بىلەن تىزدى ۋە «ئاللاھ تائالاھ، قۇللىرىنىڭ مەرھەمەتلىك ۋە يۇمشاق كۆڭۈل بولغانلىرىغا مەرھەمەت قىلىدۇ» دېدى.[167]

---

[163]بۇخارى، «مەگازى»،28؛مۇسلىم،«ئىمارە»،147؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،183؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،352~346، I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،51~54.
[164]ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،I،441؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،VI،282.
[165]تىرمىزى، «نىكاھ»، 40.
[166]بۇخارى، «ۋۇزۇ»، 34؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،343؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،II،203؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،I،396؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،61.
[167]هاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،IV،51.

ھەزرىتى ئالىنىڭ ئانىسى پاتىمە بىنتىمۇ بۇ يىلى ۋاپات بولدى. بۇ ۋەقەدىنىمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بەكمۇ پەرىشان بولغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «بۈگۈن ئانام ۋاپات بولدى!» دەپ ئىپادە قىلغان ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، بۇۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، ئۇنىڭ يېنىدا چوڭ بولغان ئىدى. پەيغەمبەرلىك ماقامىغا ئېرىشكەندە بولسا، ئۇ دەرھال مۇسۇلمان بولغان ئىدى. بۇ سەۋەپتىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنى ئۆز ئانىسىدەك كۆرەتتى. ئۇنىڭغا تولىمۇ ھۆرمەت قىلاتتى. ئۇنىڭغا بولغان مېھرى مۇھەببىتى سەۋەبىدىن ئۆز كۆينىكىنى سېلىپ ئۇنىڭغا كېپەن قىلىشنى بۇيرىدى. جىنازە نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن 70 مىڭ پەرىشتىنىڭ ئۇنىڭ نامىزىغا تەييارلانغانلىقىنى ئېيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز قەبرىنىڭ ئىچىگىچە كىردى ۋە قەبرە ھاياتىنىڭ گۈزەل ۋە راھەت بولۇشى ئۈچۈن قەبرە بۇلۇڭلىرىغا، كېگەيگىن دېگەن بىر ئىشارەتنى بەرگەندىن كېيىن قەبرە كېگەيدى. قەبرىدىن چىققاندا بولسا، مۇبارەك كۆزلىرى ياشقا تولغان بولۇپ، كۆز ياشلىرى قەبرىگە تۆكۈلگەن ئىدى. ئاھ يا رەببى! بۇ قانداق بىر مەرھەمەت؟!... بۇ نەقەدەر تەلەيلىك بىر خانىم؟!... ھەتتا ھەزرىتى ئۆمەرمۇ بۇ مەنزىرە ئالدىدا ئۆزىنى تۇتالماي: «جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ھېچكىمگە قىلمىغاننى بۇ خانىمغا قىلدىڭىز!» دەپ سورىغاندا، ۋاپادارلارنىڭ ئەڭ ۋاپادارى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئەبۇ تالىپتىن كېيىن، ماڭا بۇ خانىم قەدەر ياخشىلىق قىلغان بىر ئىنسان بولمىغان ئىدى. ئۇ مېنىڭ ئانام ئىدى. ئۆز باللىرى ئاچ ئولتۇرسىمۇ، ئەڭ بۇرۇن مېنىڭ قورسىقىمنى تويغۇزاتتى. ئۆز باللىرىنىڭ ئۈستى-بېشى توپا-چاڭ تۇرسىمۇ، مېنىڭ چاچلىرىمنى تارايتتى، گۈل مايلىرى بىلەن مېنى مايلايتتى. ئۇ، مېنىڭ ئانام ئىدى! ئۇنىڭغا جەننەت تونلىرى كىيىلسۇن دەپ، ئۆزەمنىڭ كۆينىكىنى ئۇنىڭغا كېپەن قىلدىم. قەبرە ھاياتىنى ئۇنىڭغا ماس مۇلايىم ۋە ئاسان بولۇشى ئۈچۈن، قەبرىسىدە ياتتىم. جەبرائىل، ئاللاھ تەرىپىدىن، بۇ خانىمنىڭ جەننەتلىك ئىكەنلىكىنى ماڭا خەۋەر قىلدى» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن: «ئاللاھ تائالاھ سېنى مەخپىرەت قىلسۇن، سېنى ئەپۇ قىلسۇن، سېنى مۇكاپاتلاندۇرسۇن. ئەي ئانا! ئاللاھ تائالاھ ساڭا رەھمەت قىلسۇن. ئۆزەڭ ئاچ تۇرۇپ مېنى تويغۇزدۇڭ، ئۆزەڭ كىيمەي مېنى كىيدۈردۈڭ، يىمەي مېنى يىگۈزدۈڭ. تىرىلدۈرۈشمۇ، ئۆلتۈرۈشمۇ ئاللاھتىندۇر. ئۇ (ئاللاھ) ھەر ۋاقىت تىرىكتۇر. ئۆلمەس، ئاللاھىم! ئانام پاتىمە بىنتى ئەسەدنى ئەپۇ قىلغىن. ئۇنى ھىمايەڭگە ئال! ئۇنىڭغا ۋەدەڭنى ئاتا قىلغىن، قەبرىسىنى ئازادە قىلغىن. ئەي مەرھەمەتلىكلەرنىڭ ئەڭ مەرھەمەتلىسى ئاللاھىم! مېنىڭ ۋە بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەققى ئۈچۈن بۇ دۇئارىمنى قوبۇل قىلغىن» دىدى.

بۇلارنىڭ كەينىدىن، رەسۇل ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ رەپىقىلىرىدىن ھەزرىتى زەينەپ بىنتى ھۇزەيمە ئوتتۇز ياش بولىشىغا قارىماي ۋاپات بولدى. يەنە بۇ يىلدا ھەزرىتى ئالى بىلەن ھەزرىتى پاتىمەنىڭ ئىككىنچى بالىسى ھەزرىتى ھۈسەيىن تۇغۇلدى.[168] يەنە بۇ يىلدا مەككىلىك مۇشرىكلەر، ئەبۇ سۇفيان قوماندانلىقىدا ئىككى مىڭ ئەسكەر بىلەن ئىسلامىيەتنىڭ تارقىلىشىنى توساش ئۈچۈن بەدرىگە يۈرۈش قىلدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى 1500 قەھرىمان ساھابى بىلەن ئۇلاردىن بۇرۇن بەدرىگە يېتىپ كەلدى. ئىسلام ئەسكەرلىرىنىڭ ئۆزلىرىدىن بۇرۇن بەدرىگە يېتىپ كەلگەنلىكىنى كۆرگەن مۇشرىكلەرنىڭ يۈرىكىگە قورقۇ چۈشتى. پەقەت مەررەزاھران دېگەن يەرگىچە كېلەلىدى. باتۇر ئىسلام قوشۇنى بىلەن جەڭ قىلىشقا پېتىنالماي مەككىگە قايتىشتى. رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز، مۇبارەك ئاسخابى بىلەن مۇشرىكلەرنى نەق سەككىز كۈن بەدىردە ساقلىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن مەدىنىگە قايتىشتى.

## بەنى مۇستالىق ئۇرۇشى

ھىجرەتنىڭ بەشىنچى يىلى، مۇستالىق ئوغۇللىرىنىڭ رەئىسى ھارىس بىن ئەبى دىرار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن ئۇرۇش قىلىش مەقسىتىدە نۇرغۇن ئادەم توپلىغان ئىدى. مەدىنىگە قورالىق يۈرۈش قىلىش پىلانى تۈزگەن ئىدى. بۇ ۋەقەدىن خەۋەردار بولغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، دەرھال 700 كىشىلىك بىر قوشۇن تەشكىللەپ مۇستالىق ئوغۇللىرىغا قارشى يۈرۈش قىلدى. مۈرەيسى قۇدىقى بېشىغا بارگاھ قۇرۇلدى. باشتا مۇستالىق ئوغۇللىرىنى ئىسلامغا دەۋەت قىلدى. ئۇلار ئوق ئېتىش ئارقىلىق ئۇرۇش ئېلان قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ، «بىرلىكتە تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلىش پىلانى» بويىچە مۇستالىق ئوغۇللىرىدىن ئون ئەسكەر ئۆلتۈردى. قەبىلە رەئىسى جېنىنى قۇتقۇزۇش ئۈچۈن قېچىپ كەتتى. ئەمما قىزى بەررە ۋە قەبىلىسىدىن 600 كىشى ئەسىرگە چۈشتى. ئۇرۇش غەنىمەتلىرى تەقسىم قىلىندى. بەررە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، «مەن تەقسىم قىلىنغان قۇلدار بىلەن توققۇز ئالتۇن

[168] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI،392؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، IV،68.

بەدىلىگە ئەركىنلىككە چىقىشقا سودىلاشتىم. ماڭا ياردەم قىلىڭ!» دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇنىڭغا مەرھەمەت قىلىپ ئۇنى سېتىۋالدى ۋە ئەركىنلىككە چىقاردى. ئۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئىسلامغا دەۋەت قىلىشى بىلەن مۇسۇلمان بولدى. ئۇنىڭ مۇسۇلمان بولىشىدىن تولىمۇ خۇرسەن بولغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇنى نىكاھىغا ئېلىش بىلەن شەرەپلەندۈردى. بۇنى كۆرگەن ئاسخابى كىرامنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك: «رەسۇلۇللاھنىڭ ئائىلەسى بولغان ئانىمىزنىڭ، ئۇرۇق-تۇققانلىرىنى خىزمەتچى ئورنىدا ئىشلىتىشتىن نومۇس قىلىمىز» دېدى ۋە ئەسىرلەرنى ئازات قىلىۋېتىشتى. بۇ نىكاھ سەۋەبىدىن ئەسىرلەر ھۆرلۈككە چىقتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ بۇ مۇبارەك ئايالىنىڭ بەررە ئىسمىنى گۈۋەيرىييە قىلىپ ئۆزگەرتتى. ھەزرەتى گۈۋەيرىييە ۋالىدەمىز ئۈچۈن ھەزرەتى ئائىشە ۋالىدەمىز: «مەن گۈۋەيرىييەدەك خەيرلىك ۋە بەرىكەتلىك بىر ئايال كۆرمىدىم» دەيتتى.[169] ئىسلام قوشۇنى زەپەر قۇچۇپ مەدىنىگە قايتىشى بىلەن ئەتراپتىكى مۇشرىك قەبىلىلەرنىڭ يۈرەكلىرى موجۇلدى. مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىشنىڭ نەقەدەر خەتەرلىك ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىشقان ئىدى.

سەن ئالەملەرگە تېۋىپ، مەن قەلبى غايەت كېسەل،
شىپا تاپماق ئۈمىدى بىلەن ساڭا كەلتۈردۈم.

يەلكەمدە گۇناھ تېغى ۋە يۈزۈم سامان كەبى،
ئۈمىدلىك مەن، بۇ يەرگە يوقاتماق ئۈچۈن كەلتۈردۈم.

ئالىملارنىڭ پەخرى ساڭا ئاشىق ھەيرانمەن،
سېنىڭ ئايرىلىشىڭدىن كېچە- كۈندۈز يىغلايمەن.

سېنىڭ ئۇلۇغ رەھمىتىڭ ئابىھايات، مەن ئۇسسۇز،
بىر تامچىسى بولمىسا، ئۆلىمەن جان بېرىمەن.

ئەقىل ئۇنى ماختاشتا زور قىيىنچىلىقتا قالدى،
ئاللاھ ساقلىسۇن، ئۇمۇ شۇنچىلىكلا چۈشىنەر.

ئۇنى خۇلقى بىلەن ماختاش، بىكارغا كۈچىمەكتۇر،
ئۇنى سۆز بىلەن تەرىپلەش بۇنىڭدىنمۇ تەس كېلەر.

ئەپۇچان ھەم كېرەملىك، ۋە ئۇ قەدەر مەردانە،
سۇدىن ئۈنچە، تاشتىن جەۋھەر، تىكەندىن ھەم گۈل ئۈنەر.

قۇياش نۇرلار چاچسا، ئۇنىڭ نۇرلىرىدىندۇر،
گۈلدىكى تەر تامچىسى گۈلدەك يۈزىدىن كېلەر.

ئۇنى تەرىپ ئەيلىمەك، بۇنىڭدىنمۇ يۈكسەكتۇر، ئەمما،
تېخىمۇ چوڭ سۆزلىسەم دۈشمەنلەر ئىنكار قىلار.

ئالەمنى بىر زەررىگە سىغدۇرماق مۇمكىن بولار،
ئۇنى سۆز بىلەن تەرىپلەش بۇنىڭدىنمۇ تەس كېلەر.

[169] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،294،II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،413،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 74،II.

# خەندەك ئۇرۇشى

ھىجرەتنىڭ بەشىنچى يىلى ئىدى. مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىن يېيىلغان پىتنە ۋە ھەسەت مەركىزى يەھۇدى نادىر ئوغۇللىرى ئىككىگە بۆلۈنۈپ بىر قىسمى شامغا بىر قىسمى ھايبەرگە كەتكەن ئىدى. ئىسلامغا ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بولغان ئۆچ-ئاداۋىتى ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرىنى قاراڭغۇلاشتۇرغان ئىدى. رەئىسلىرىدىن ھۇيەي، قەۋمىدىكى ئاقسۆڭەكلەردىن ئون كىشىنى ئېلىپ مەككىگە باردى ۋە ئەبۇ سۇفىيان بىلەن كۆرۈشۈپ مۇبارەك پەيغەمبىرىمىزنى يوق قىلىش ئۈچۈن بىر ئۇستەلگە كەلدى. ئۇلار: بۇ ئىشنى تۈگەتكۈچە يېنىڭلاردىن ئايرىلمايمىز، دىدى. ئەبۇ سۇفىيان: بىزنىڭ دۈشمەنلىرىمىز بىلەن دۈشمەن بولغانلار، بىزنىڭ نەزىرىمىزدە مۇبارەكتۇر. ئەمما سىلەرگە ئىشىنىشىمىز ئۈچۈن، بۇتلىرىمىزغا چوقۇنۇشۇڭلار كېرەك، دىدى. مەقسەتلىرىگە يېتىش ئۈچۈن دىنلىرىنىمۇ ساتىدىغان يەھۇدىلار بۇتلارنىڭ ئالدىغا كېلىپ باش قويدى... كىتابلىق كاپىرلار، ئەمدىلىكتە كىتابسىز كاپىر بولۇشتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى يوقۇتۇش ۋە ئىسلامنىڭ نۇرىنى ئۆچۈرۈش ئۈچۈن قەسەم ئىچىشتى.

مۇشرىكلەر دەرھال ئۇرۇش تەييارلىقىغا ئۆتتى. يىراق-يېقىندىكى مۇشرىك قەبىلىلەرگە ئادەم ئەۋەتتى. يەھۇدىلارمۇ ئەتراپىدىكى قەبىلىلەرنى ئىندەككە كەلتۈرۈش ئۈچۈن ھەرىكەتنى باشلىۋەتتى. بەزى قەبىلىلەرگە پۇل ۋە خورما ۋەدە قىلىپ ئۇلارنى قوراللاندۇردى. مۇشرىكلەر مەككە ئەتراپىدا 4000 كىشىلىك بىر قوشۇن تەييارلىدى. ئەبۇ سۇفىيان ، دارۇن نەدۋە دىگەن يەرگە بايراق قادىدى ۋە ئوسمان بىن ئەبى تالخاغا قوماندانلىق قىلىشقا بەردى. قوشۇندا 300 ئات، يېتىپ ئاشقۇدەك قورال-ياراق ۋە 1500 ئەتراپىدا تۆگە بار ئىدى. 4000 كىشىلىك مۇشرىك قوشۇنى، مەرراززاھران دىگەن يەرگە كەلگەندە، سۇلايمان ئوغۇللىرى، فەزارە ئوغۇللىرى، ئەسەد ئوغۇللىرى قاتارلىق بىر مۇنچە قەبىلە 6000 كىشىلىك بىر قوشۇن بىلەن ئۇلارغا قېتىلدى. شۇنداق قىلىپ مۇشرىك قوشۇنى چوڭىيىپ 10000 كىشىلىك بىر قوشۇنغا ئايلاندى، بۇ سان ئۇ ۋاقىتقا نىسپەتەن سان جەھەتتىن بەكمۇ كۈچلۈك ھېساپلىناتتى.

بۇرۇندىن تارتىپلا رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بىلەن يېقىن مۇناسىۋەتتە ئۆتكەن ھۇززا قەبىلىسى دەرھال مەدىنىگە خەۋەر يوللىدى. ئون كۈنلۈك يولنى تۆت كۈندە بېسىپ كەلگەن بۇ خەۋەرچى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە مۇشرىكلەرنىڭ پۈتۈن تەپسىلاتىنى بىرمۇ-بىر سۆزلەپ بەردى.

ئىشلىرىنى ئاسخابى بىلەن ئىشارەت قىلىش ئارقىلىق بېجىرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، دەرھال ساھابىلارنى توپلاپ، پىلان تۈزۈشكە باشلىدى. ئۇرۇشنىڭ قەيەردە، قايسى ۋاقىتتا، قانداق ئېلىپ بېرىش ھەققىدە ساھابىلاردىن بىر-بىرلەپ پىكىر ئالدى. ھەيئەت ئىچىدىكى سالمان فارىسى ھەزرەتلىرى سۆزگە چىقىپ: «يا رەسۇلۇللاھ! بىزدە بىر خىل ئۇرۇش تاكتىكىسى بار. دۈشمەننىڭ بېسىپ كېلىشىدىن قورقۇقان ۋاقتىمىزدا، ئەتراپىمىزغا خەندەك كولاپ ئۆزىمىزنى قوغدايتتۇق» دىدى. بۇ ئۇسۇل پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئۇنىڭ ئاسخابىغا ياردى. ئۇلار بۇ شەكىلدە ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىشقا قارار بەردى.[170]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز دەرھال، ئاسخابىدىن بەزى كىشىلەرنى توپلاپ، خەندەكنىڭ قەيەرگە كولىنىشى كېرەكلىكىنى مۇلاھىزە قىلدى. مەدىنىنىڭ جەنۇپ تەرىپى يېشىللىق بولۇپ، قويۇق دەرەخلىك ئىدى. مۇشرىكلەرنىڭ بۇ تەرەپتىن پۈتۈن قوشۇن بىلەن ھۇجۇم قىلىش ئېھتىماللىقى ئاز ئىدى. بۇ تەرەپنىڭ مۇداپىيەسىنى ئاز قوشۇن بىلەن مۇداپىيە قىلغىلى بولاتتى. شەرىقتە بولسا، سۈلھى تۈزۈلگەن بەنى كۇرەيزا ئىسمىدىكى يەھۇدى قەبىلىسى بار ئىدى. بۇ سەۋەپتىن مۇشرىكلەر غەرىپ ۋە شىمال تەرەپتىكى بوش يەرلەردىن ھۇجۇم قىلىشى مۇمكىن ئىدى. بۇ تەرەپتە خەندەك قېزىلىش لازىم بولغان يەرلەرنى بەلگىلىدى. ئاسخابى كېرەمنىڭ ھەر بىرسىگە ئۈچ مېتىر يەر توغرا كەلدى. ھەر كىشى ئۆزىگە بۆلۈنگەن يەرنى ئىككى قەدەم بويىچە (3.5 مېتىر كەڭلىكىدە) كولىشى كېرەك ئىدى. خەندەك ئۇچقاندەك يۈگۈرۈپ كەلگەن بىر ئات ئاتلاپ ئۆتەلمىگۈدەك دەرىجىدە كەڭ بولىشى كېرەك ئىدى. ۋاقىت تولىمۇ قىسقا ئىدى. چۈنكى دۈشمەن مەككىدىن چىقىپ بولغان بولۇپ، مەدىنىگە قاراپ كېلىۋاتاتتى. بۇنىڭ ئۈچۈن خەندەك ئەڭ قىسقا ۋاقىت ئىچىدە قېزىلىپ بولىشى كېرەك ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ئەڭ باشتا ئۆزى باشلامچى بولۇپ، «بىسمىللاھى رەھمانىر راھىم» دىگىنىچە تۇنجى بولۇپ قېزىشقا باشلىدى. ھەممەيلەن پۈتۈن كۈچى بىلەن ئەڭ بۇرۇن قېزىپ بولۇشقا تىرىشاتتى. ھەتتا كىچىك باللارمۇ بۇ ئىشقا قاتناشتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە زۇباب تۆپىلكى ئۈستىدە بىر چېدىر تىكىلدى. خەندەكتىن كولاپ چىقىرىلغان توپىلارنى زەمبىللەرگە قويۇپ تۆپىلىكنىڭ ئەتراپىغا تۆكەتتى. توپىنى تۆكۈپ بولۇپ قايتقاندا بولسا دۈشمەنگە ئېتىش ئۈچۈن سەل تېغىدىن تاش ئېلىشاتتى.

---

[170]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I، 220؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I، 441؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II، 65~74.

زەمبىلى يوقلار بولسا، ئېتەكلىرى بىلەن توپا توشۇيتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزمۇ ھارماي-تالماي ئىشلەۋاتاتتى. بۇنى كۆرگەن ئاسخابى لكېرەم، غەيرەتكە كېلەتتى ۋە: جېنىمىز ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! بىز ئىشلىسەك يېتىپ ئاشىدۇ، سەن ئارام ئالغىن يا رەسۇلۇللاھ! دەيتتى. رەسۇلۇللاھ ئۇلارنىڭ بۇ سۆزلىرىگە قارىماي: مەنمۇ ئىشلەش ئارقىلىق، سىلەر قازانغان بۇ ساۋاپقا شېرىك بولۇشنى خالايمەن، دەپ جاۋاب بېرەتتى.

ئۇ كۈنلەردە ھاۋا بەكمۇ سوغۇق بولۇپ، قۇرغاقچىلىق سەۋەبىدىن ئاچارچىلىق ھۆكۈم سۈرگەن ئىدى. يەيدىغان نەرسە تېپىشمۇ خېلى تەسكە چۈشەتتى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان پۈتۈن ئاسخابى بۇ ئاچارچىلىق دەردىنى تارتىۋاتاتتى. ئۆزلىرىنى كۈچلۈك ھېس قىلىش ئۈچۈن ئاچ قورساقلىرىغا تاش باغلىۋالاتتى. قورساقلىرىنى قورۇپ ئاشقازاننىڭ تەلپىنى ئازلىتىشقا تىرىشاتتى.

ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئۆزىنىڭ ئاچ بولىشىنى ئويلاپمۇ قويماي، ئاسخابىنىڭ بۇ سوغۇق ھاۋادا ئاچ قورساق ئىشلىشىگە قاراپ كۆڭلى بۇزۇلاتتى. ئۇلارغا ئىچى ئاغرىپ: «ئاللاھىم! ئاخىرەت ھاياتىدىن باشقا بىر ھايات يوقتۇر. يا رەببى! ئەنسارلار بىلەن مۇھاجىرلارنى مەخپىرەت قىلغىن!» دەپ دۇئا قىلاتتى. ئۇلارمۇ، جانلىرىدىن بەكرەك سۆيىدىغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزگە: «ئەڭ ئاخىرقى بىر تامچە قېنىمىز قالغۇچە ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىدا، دىننى ۋە ئىسلامىيەتنى يېيىش ئۈچۈن، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە ئىتائەت قىلدۇق» دەپ جاۋاب بىرەتتى. ئۇلار ئارىسىدىكى بۇ مۇھەببەت، ئاچلىق، ئۇسسۇزلۇققا ئوخشاش نۇرغۇن جاپا-مۇشەققەتلەرنى يېڭىلتىزىدىنلا يوق قىلىۋېتەتتى.

خەندەك كولاش ئىشى، ھەر كۈنى تاڭ سەھەردىن باشلىنىپ كېچە بولغاندا ئاخىرلىشاتتى. بىر كۈنى خەندەك قېزىۋاتقاندا، ھەزرىتى ئالى بىن ھاكەمنىڭ پۇتى يارىلانغان ئىدى، ئۇنى ئاتقا مىندۈرۈپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا ئېلىپ كېلىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز «بىسمىللاھىرراھمانىررەھىم» دەپ ئۇنىڭ پۇتىنى سىلاپ قويدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۆجىزىسى بىلەن قان توختاپ ئاغرىقى بېسىلدى.

خەندەك كولاش داۋام قىلىۋاتاتتى. ئاسخابى قازا-قازا شۇنداق قاتتىق بىر يەرگە دۇچ كېلىپ قالدى. قاتتىقلىقىدىن قېزىشقا ئامالسىز قالغان ئىدى. ئۇلار بۇ ئەھۋالنى رەسۇل ئەپەندىمىزگە مەلۇم قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ تەكلىپى بىلەن خەندەككە چۈشتى ۋە ئۇلاردىن بىر ئاپقۇر سۇ تەلەپ قىلدى. ئەپەندىمىز ئاغزىغا بىر يۇتۇپ سۇ ئېلىپ ئۇنى تەكرار ئاپقۇرغا بوشاتتى ۋە قاتتىق يەرگە سۇنى چاشتى دە، بازغان بىلەن يەرنى ئۇرۇشى بىلەن يەر قۇمدەك يۇمشاق بولۇپ كەتتى. باشقىلار يەرنى ئاسانلا قېزىشقا باشلىدى. بۇ ئۇرۇش ئەسناسىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆينىكى ئېچىلىپ قالغان ئىدى. ئېچىلىپ قالغان يەردىن ئۇنىڭ ئاچ قورسىقىغا باغلىۋالغان تاش كۆرۈنۈپ قالدى. پەيغەمبەرىمىزنىڭ بۇ ھالىنى كۆرگەن جابىر بىن ئابدۇللاھ ھەزرەتلىرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: «ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! روخسەت بەرسىڭىز ئۆيگە بىر بېرىپ كېلەي» دىدى. روخسەت ئالغاندىن كېيىن، ھەزرىتى جابىر: «روخسەت ئالغاندىن كېيىن، ئۆيگە كەلدىم ۋە ئايالىمغا: رەسۇل ئەپەندىمىزنى شۇنداق بىر ئاچ قورساق ھالدا كۆردىمكى، ئۇرە تۇرغىدەك ماجالى يوقتەك بىلىنىپ كەتتى. ئۆيدە يېگىدەك بىرەر نەرسە بارمۇ؟ دىدىم. ئايالىم: شۇ ئوغلاقتىن ۋە بىر قانچە سىقىم ئارپىدىن باشقا ھېچنىمە قالمىدى، دىدى. مەن ئىككىلەنمەستىن ئوغلاقنى سويدۇم، ئايالىممۇ قول تۈگمىنىدە ئارپىنى ئېزىپ ئۇن ھالىتىگە كەلتۈردى ۋە خېمىر يۇغۇردى. گۆشنى ساپال قاچىغا قويۇپ تونۇردا پىشىرىشكە باشلىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا بېرىپ: يا رەسۇلۇللاھ! ئازغىنە تاماق تەييارلىغان ئىدۇق، يېنىڭىزغا بىر-ئىككى كىشى ئېلىپ ئۆيمىزگە قەدەم-تەشرىپ قىلىڭ! دىدىم. رەسۇلۇللاھ: تامىقىڭلارنىڭ مىقدارى قانچىلىك؟ دىدى. مەن ئۇنىڭغا ئېيتقاندىن كېيىن، ئۇ: ھەم كۆپ ھەم گۈزەل تاماق ئىكەن، بىرىپ ئايالىڭغا دىگىن، مەن بارغىچە تونۇردىن نانىنىمۇ، گۆشنىمۇ ئالمىسۇن، دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن مۇجاھىتلارغا قاراپ،‹ئەي خەندەك خەلقى! تەييارلىنىڭلار، جابىرنىڭ ئۆيىنى زىيارەت قىلىمىز›دىدى. بۇ سۆزنى تۇيغان ئاسخابى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئارقىسىدىن سەپ بولۇپ مېڭىشقا باشلىدى. مەن دەرھال ئۆي تەرەپكە قاراپ چاپتىم ۋە بۇ ئەھۋالنى ئايالىمغا سۆزلەپ بەردىم. -ئەمدى قانداق قىلغۇق. ئايالىم: رەسۇل ئەپەندىمىز، تاماقنىڭ مىقدارىنى سورىمىدىمۇ؟ دىدى. مەن: سورىدى ۋە ئېنىق ئېيتتىم، دىدىم. ئايالىم: ئاسخابى-لكېرەمنى سەنمۇ ياكى رەسۇل ئەپەندىمىز تەكلىپ قىلدى، دەپ سورىدى. مەن: رەسۇلۇللاھ تەكلىپ قىلدى، دىېدىم. ئايالىم: رەسۇلۇللاھ بىزدىن ياخشىراق بىلىدۇ، دەپ ماڭا تەسەللى بەردى. بىر ئاز ۋاقىتتىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ نۇرلۇق يۈزى ئىشكىمىز ئالدىدا پەيدا بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابىنى تەرتىپ بىلەن كىرىشكە ئەمىر قىلدى... ساھابى قېرىنداشلىرىم ئون كىشى بىر توپ بولۇپ ئولتۇردى. مۇھتەرەم پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، گۆش ۋە ناننىڭ بەرىكەتلىك بولىشى ئۈچۈن دۇئا قىلدى. ساپال قاچىنى تونۇردىن چىقارماي تۇرۇپ، ساپلىق بىلەن ئىچىدىكىلەرنى ناننىڭ ئۈستىگە

قويدى ۋە ئاسخابىغا سۇندى. پۈتتۈن ئاسخابى تويغىچە مۇشۇنداق قىلدى. قەسەم ئىچەيكى، مىڭدىن ئارتۇق كىشى تاماق يېدى، ئەمما تاماق شۇ پېتى تۇراتتى. بىز ئۆزىمىزمۇ يېگەندىن كېيىن خوشنىلارغىمۇ تارقاتتۇق» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

سەلمانى فارىسى ھەزرەتلىرى خەندەكنى تولىمۇ ياخشى قازاتتى. ئۆز ئالدىغا ئون كىشىنىڭ قازغان يېرىنى قازالايتتى. ئۇمۇ ئۆزى ۋە سەبداشلىرىغا بۆلۈپ بېرىلگەن يەرنى كولاۋاتقاندا تولىمۇ قاتتىق ۋە يوغان بىر ئاق رەڭلىك تاشقا دۇچ كەلدى. ئۇنى پارچىلاش ئۈچۈن نۇرغۇن كۈچ سەرىپ قىلدى. ئەمما بارلىق كۈچى بىكارغا كەتتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە بازغان ۋە گۈرجەكلەرنىمۇ كاردىن چىقىرىۋالدى. ھەزرەتى سەلمانى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، «ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! خەندەكنى كولاۋىتىپ تولىمۇ قاتتىق بىر تاشقا دۇچ كەلدۇق. تۆمۈردىن ياسالغان جابدۇقلىرىمىزنى كاردىن چىقارغان ھالەتتىمۇ، ئۇ تاشنى قىمىرلىتالمىدۇق» دەپ ئەھۋالنى مەلۇم قىلدى. ھەببى ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، كۆلۈمسىرەپ ئۇ يەرگە كەلدى ۋە ئۇلاردىن بازغان تەلەپ قىلدى. ئۇ يەردە توپلاشقان ساھابىلار بىر نەتىجىنى ھاياجانلىق ئىچىدە ساقلاۋاتاتتى.

پەيغەمبەرلەرنىڭ سۇلتانى ئەپەندىمىز، پەسكە چۈشتى ۋە ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن دىگىنىچە، بازغاننى ئېگىز كۆتۈرۈپ، قورام تاشقا شۇنداق بىر ئۇردىكى، بۇ ئۇرۇشتىن مەدىنىنى يورۇتقۇدەك بىر چاقماق چاقتى ۋە تاشتىن بىر پارچە ئاجراپ چۈشتى. رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز «ئاللاھۇ ئەكبەر» دەپ تەكبىر ئوقىدى. بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلارمۇ تەكبىر ئوقىدى. شۇنىڭ بىلەن ئىككىنچى قېتىم بازغان ئۇردى. يەنە ھەر تەرەپنى يورۇتقان بىر چاقماق!... ۋە تاش پارچىلىرى... سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز يەنە «ئاللاھۇ ئەكبەر» دەپ تەكبىر ئوقىدى. بۇنىمۇ ئاسخابى تەقلىد قىلدى. ئۈچىنچى قېتىم بازغان ئۇرىشى بىلەن ھەر تەرەپ يەنە يورۇپ كەتتى ۋە تاش پارام-پارچە بولدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى يەنە بىر قېتىم «ئاللاھۇ ئەكبەر» دەپ تەكبىر ئوقىدى. سۆيۈملۈك ئاسخابىمۇ ئۇنىڭغا ئەگىشىپ تەكبىر ئوقىدى.

ھەزرەتى سەلمەن قولىنى ئۇزارتىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى خەندەكتىن چىقاردى. ھەزرەتى سەلمانى: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ھاياتىمدا ھېچ كۆرمىگەن بىر ئىشنى كۆردۈم. بۇنىڭ قانداق ھىكمىتى بار؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابىغا قاراپ: سەلماننىڭ كۆرگىنىنى سىلەرمۇ كۆردىڭلارمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: شۇنداق يا رەسۇلۇللاھ! بازغان تاشقا ئۇرۇلغاندا، شىدەتلىك چاقماق چاققىنىنى كۆردۇق. سىز تەكبىر ئوقۇدىڭىز بىزمۇ تەكبىر ئوقۇدۇق، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بالدۇرقى ئۇرۇلۇشتىكى نۇردا، كىسرانىڭ (مەدايىن) قەسىرلىرى ماڭا كۆرۈندى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، ئۈممىتىنىڭ ئۇ قەسىرلەرگە ساھىب بولىدۇ دەپ خەۋەر بەردى. ئىككىنچى ئۇرۇشتىكى نۇرلاردا بولسا، رۇم (شام) ۋىلايىتىنىڭ قەسىرلىرى كۆرۈندى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، ئۈممىتىنىڭ ئۇ دىيارلارغىمۇ ساھىب بولىدۇ، دىدى. ئۈچىنچى زەربىدە بولسا، سانانىڭ (يەمەن) قەسىرلىرى كۆرۈندى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، ئۈممىتىنىڭ ئۇ يەرلەرگىمۇ ساھىب بولىدۇ دەپ خەۋەر بەردى، دىدى.

ئۇنىڭدىن كېيىن كائىناتنىڭ سۇلتانى، ئاجەم قەسىرىنىڭ مەداييندەكى سارىيىنى تەسۋىرلىشى بىلەن ئۇ يەرلىك ھەزرەتى سەلمان: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! سېنى ھەق دىن ۋە كىتاب بىلەن ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، ئۇ قەسىرلەر نەق سىز دىگەندەكتۇر. سېنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرى ئىكەنلىكىڭگە شاھادەت كەلتۈرىمەن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي سەلمەن! شام مۇتلەق فەتىخ بولىدۇ. ھەراكلىيۇس، دۆلىتىنىڭ ئەڭ ئۇزاق يېرىگە قاچىدۇ. سىلەر شامنىڭ ھەر تەرىپىگە ھاكىم بولىسىلەر، سىلەرگە ھېچكىم قارشى چىقالمايدۇ. يەمەن مۇتلەق فەتىخ بولىدۇ. شۇ دىيار مەشرىكىمۇ مۇتلەق فەتىخ بولىدۇ ۋە كىسرا ئۆلتۈرىلىدۇ. ئاللاھ تائالاھ بۇ فەتىخنى مەندىن كېيىن سىلەرگە نېسىپ قىلىدۇ، دىدى.[171]

سەلمانى پارىسى ھەزرەتلىرى، «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئېيتقانلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ ئەمەلگە ئاشقانلىقىنى كۆردۈم» دەپ خەۋەر بەردى.

دۈشمەن بارغانسىرى يېقىنلاپ كەلگەن ئىدى. خەندەك بارلىق كۈچ بىلەن ئەڭ تىز سۈرئەتتە قېزىلىۋاتاتتى. بىر ئاز بولسىمۇ بالدۇر پۈتتۈرۈش ئۈچۈن كۈچ سەرىپ قىلىنىۋاتاتتى. مۇجاھىتلار مەجبۇر قالغان ۋاقىتلىرىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن روخسەت ئالاتتى ۋە ئىشلىرىنى تۈگىتىپلا، ئىش ئورنىغا يۈگرەيتتى. مۇناپىقلار بولسا، ئىشلارنى ئاقسىتاتتى. ئۆزلىرى خالىغاندا ئىشقا كېلەتتى ۋە ئۆزلىرى خالىغان ۋاقىت ئىشنى تاشلاپ كېتەتتى. شۇنداقلا ئاسخابىنىڭ ھارماي-تالماي ئىشلىگىنى مازاق قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بەرگەن خوش-خەۋىرىنى بولسا، «بىز دۈشمەن قورقىسىدىن خەندەكلەرگە مۆكىنىۋاتساق، ئۇ بىزگە يەمەن، پارس ۋە رۇم ئۆلكىلىرىنىڭ توپراقلىرىدىن سۆزلەۋاتىدۇ. سىلەرنىڭ بۇ ھالىڭلارغا ھەيران قېلىۋاتىمىز...» دېيىشەتتى.

---

[171] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 450، I.

مۇناپىقلارنىڭ بۇ سۆزىگە قارشى چۈشكەن بىر ئايەت-كەرىمدە: «ھەقىقى مۆمىنلەر، پەقەت شۇ كىشىلەركى، ئىخلاس بىلەن ئاللاھ تائالاھ ۋە رەسۇلىغا ئىمان ئېيتىدۇ ۋە (جىھات ۋە جىھاتقا مۇناسىۋەتلىك تەدبىرلەر، جۈمە ۋە بايرام يىغىلىشلىرىدەك) ۋە كوللىكتىپ بىر ئىش ئۈچۈن، رەسۇلنىڭ يېنىدا بولغان چاغدا، ئۇنىڭدىن روخسەت ئالماي تۇرۇپ، ئۆزى بىلگەنچە تاشلاپ كەتمىگەنلەردۇر. ئۇ ھالدا ئەي ھەبىبىم! سەندىن روخسەت ئالغانلار ئاللاھ تائالاھ ۋە رەسۇلۇغا ئىمان ئېيتقانلاردۇر. بۇ مۆمىنلەر بەزى ئىشلىرى ئۈچۈن سەندىن روخسەت ئالغان ۋاقىت، سەنمۇ ئۇلاردىن ئۆزەڭ خالىغان كىشىگە روخسەت بەرگىن ۋە ئۇلار ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھتىن مەخپىرەت تىلە. شۈبھىسىزكى، ئاللاھ تائالاھ، مەرھەمەتلىك، رەھىمدىل، گۇناھلارنى ئەپۇ قىلغۇچى ۋە مەرھەمەت ئېگىسىدۇر» دەپ بايان قىلىنغان ئىدى. (نۇر سۈرىسى، 62-ئايەت، مەنىسى)

مۇناپىقلار ئۈچۈن چۈشكەن يەنە بىر ئايەت-كەرىمدە: «ئاللاھ تائالاھنىڭ رەسۇلىنىڭ دەۋىتىنى، ئۆز ئىچىڭلاردا بىر-بىرىڭلارنى (بەزىدە ئەمەل قىلىپ، بەزىدە ئەمەل قىلمىغان) دەۋەتسىز قىلىپ كۆرمەڭلار. (دەۋىتىڭلارغا دەرھال ئەمەل قىلىڭلار ۋە روخسەتسىز ئايرىلماڭلار) ئىچىڭلاردىن، بىر-بىرىڭلارنى دالدا قىلىپ يوشۇرۇن قاچقانلارنى ئاللاھ تائالاھ مۇھەققەق بىلىپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭ ئەمرىدىن ئۆزاقلاشقانلار، دۇنيادا پىتنىدىن، ئاخىرەتتە بولسا، ئەلەم بېرىدىغان بىر ئازاپقا قېلىشتىن ساقلانسۇنلار! دىققەت قىلىڭلار! كۆكتە ۋە يەردە نىمە بولسا، ھەممىسى ئاللاھنىڭدۇر. ئۇ سىزنىڭ قايسى تۇردە (مۆمىن ۋە مۇناپىق) ئىكەنلىكىڭىزنى ۋە (مۇناپىق ۋە كاپىرلارنىڭ) ئۆزىگە قايتۇرۇپ كېلىدىغان قىيامەت كۈنىنى ئېنىق بىلىدۇ. ئاللاھ تائالاھ ئۇلارغا دۇنيادا قىلغان بارلىق ئىشلىرىدىن خەۋەر بېرىدۇ. ئاللاھ تائالاھ، پۈتۈن ئىشلارنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر» دەپ بايان قىلغان. (نۇر سۈرىسى، 63~64-ئايەتلەر، مەنىسى)

خەندەك كولاشنى باشلىغىنى ئالتە كۈن بولغان ئىدى. ھەر كىم ئىشنى ئۆز لايىقىدا پۈتتۈردى. پەقەت بىر يەرگە ۋاقىت يەتمىگەنلىكى ئۈچۈن كەڭ ۋە چوڭقۇر قېزىلالمىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ يەر ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ئەندىشىسىنى بىلدۈرۈپ، «مۇشرىكلەر بۇ يەردىن باشقا يەردىن ئۆتمەيدۇ» دىدى ۋە بۇ يەرگە قاراۋۇللارنى قويىدى.

مۇشرىك قوشۇنى مەدىنىگە يېقىنلاپ كەلگەن پەيتىدە، يەھۇدى نادىر ئوغۇللىرىنىڭ رەئىسى ھۇيەي، قۇرەيش قوشۇنى قوماندانىغا: مەدىنىدىكى كۇرەيزا يەھۇدىلىرىنىڭ مۇسۇلمانلار بىلەن سۈلھى تۈزگەنلىكىنى، ئەمما ئۇلارنىڭ رەئىسى كاب بىن ئەسئەدنى ئەيۋەشكە كەلتۈرۈپ ئۆز سېپىگە قوشالايدىغانلىقىنى بىلدۈردى. قۇرەيش قوماندانى ئۇنىڭغا: ئەي ھۇيەي! دەرھال كاب بىن ئەسئەدنىڭ يېنىغا بارغىن، مۇسۇلمانلار بىلەن تۈزگەن سۈلھىنى بۇزۇپ بىزگە ياردەم قىلسۇن، دىدى. بۇ سۈلھىنىڭ ماددىلىرىدىن بىرى بولسا، مەدىنىگە بىر دۈشمەن قوشۇنى بېسىپ كىرمەكچى بولسا، مۇسۇلمانلار بىلەن بىرلىكتە دۈشمەنگە ئورتاق قارشى تۇرۇش ئىدى.

يەھۇدى ھۇيەي، كېچىدە مۇشرىك قوشۇنىدىن ئايرىلىپ، بەنى كۇرەيزە قەبىلىسىنىڭ رەئىسى كاب بىن ئەسئەتنىڭ ئۆيىگە كەلدى. ئىشىكنى قېقىپ ئىسمىنى مەلۇم قىلدى ۋە: ئەي كاب! قۇرەيشنىڭ پۈتۈن قوشۇنىنى، كىنانە ۋە گاتافان ئوغۇللىرىدەك نۇرغۇنلىغان قەبىللەر بىلەن، ئون مىڭ كىشلىك بىر قوشۇن باشلاپ كەلدىم. ئەمدى مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) ۋە ئۇنىڭ ئاسخابى قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ. ئۇلارنى تامامەن يوقاتقىچە، قۇرەيشلەر بىلەن بۇ يەردىن ئايرىلماسلىققا قەسەم ئىچتۇق!... دىدى. كاب: مۇھەممەت ۋە ئاسخابى ئۆلتۈرۈلمەي، قۇرەيش ۋە گاتافان ئوغۇللىرى كېتىپ قالسا، يالغۇز قالىدىغان بىز بوپ قالارمىز. ئاخىرىدا بىزنى قىرىپ تاشلىشىدىن قورقىۋاتىمەن...، دىدى. ھۇيەي: بۇ ئەندىشەڭنى يوقىتىش ئۈچۈن قۇرەيش ۋە گاتافان ئوغۇللىرىدىن يەتمىش كىشىنى گۆرىگە ئالغىن، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار سېنى تاشلاپ كېتەلمەيدۇ، دىدى. ئەگەر ئۇلار يېڭىلىپ قاچسا، مەن سىلەردىن ئايرىلمايمەن، بېشىڭلارغا بىر بالا-قازا كەلسە سىلەر بىلەن تەڭ كۆرىمەن، دەپ كابنى ۋە باشقا يەھۇدىلارنى ئىندەككە كەلتۈردى ۋە مۇسۇلمانلار بىلەن تۈزگەن سۈلھىنى يىرتقۇزدى. شۇنداق قىلىپ سۈلھى بۇزۇلغان بولدى. ھۇيەي، مۇشرىك قوشۇنىغا قايتىپ ئەھۋالنى بايان قىلدى. كۇرەيزا قەبىلىسىنىڭ مۇسۇلمانلارنى ئارقىسىدىن ئۇرۇۋىدىغانلىقىنى بىلدۈردى.

يەتتىنچى كۈنى مۇشرىكلەر مەدىنىنىڭ غەربىي ۋە شىمال تەرىپىدىن كېلىپ، بارگاھلىرىنى قۇردى. بارگاھلىرى دەل خەندەكلەرنىڭ قېزىلغان يەرىدە ئىدى. مۇشرىكلەرنىڭ پىلانى بولسا، بۇ چوڭ قوشۇن بىلەن مەدىنىنى بۇ ئۇچىدىن ئۇ ئۇچىغىچە يەر بىلەن بىر قىلماق، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابىنى يوق قىلىپ، ئىسلامىيەتنى تۈپ يېلتىزىدىن قۇرۇتۇش ئىدى. بۇ قوشۇن قارىماققا، تولىمۇ كۈچلۈك ۋە يەڭمەك تەس بىر قوشۇن ئىدى.

مۇشرىكلەر ئويلاپ خىيالىغا كەلتۈرمىگەن خەندەكنى كۆرىشى بىلەن ھەيرانلىق ئىچىدە پەسكويىغا چۈشتى. چۈنكى خەندەك ياخشى بىر ئاتنىڭ سەكرەپ ئاتلىيالمايدىغان كەڭلىكتە ئىدى. ئىچىگە چۈشۈپ كەتسە چىقىشمۇ ئۇنداق ئاسان ئەمەس ئىدى. ساۋۇت دوبۇلغا كىيگەن بىرسىنىڭ ئۇنىڭ ئىچىدىن چىقىشى مۇمكىن ئەمەس ئىدى.

مۇشرىكلەرنىڭ كەلگەنلىكىدىن خەۋەر تاپقان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، دەرھال ئالتە كۈندىن بېرى ئارام ئالماي خەندەك كولىغان ئاسخابىنى توپلاپ، خەندەكنىڭ بۇ تەرىپىدىكى سەل تېغى ئېتىكىدە قارارگاھ قۇردى. ئارقى تەرىپىدە سەل تېغى ۋە مەدىنە يەر ئالغان ئىدى. ئالدى تەرىپىدە بولسا، دۈشمەن ۋە خەندەك... يەنە ئىبنى ئۇممى مەكتۇم، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ۋەكىل بولۇپ مەدىنىدە قالغان ئىدى. ئاياللار ۋە باللار بىخەتەر جايلارغا ئورۇنلاشتۇرۇلدى. ئۈچ مىڭ كىشىلىك ئىسلام قوشۇنىنىڭ ئوتتۇز ئالتە ئاتلىق ئەسكىرى بار ئىدى. بايراقلارنى زەيد بىن ھارىسە بىلەن ساد بىن ئۇبادە ھەزرەتلىرى كۆتۈرگەن ئىدى.[172] پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تېرىدىن ياسالغان چېدىرى سەل تېغىنىڭ ئېتىكىگە قۇرۇلدى. يەنە نۇرغۇن قەھرىمانلىقلارغا شاھىت بولىدىغان مۇبارەك ئاسخابى، دۈشمەننى پۈتۈن دىققىتى بىلەن كۆزىتىشكە باشلىدى. بۇ چاغدا سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ چېدىرىغا ھەزرەتى ئۆمەر يېتىپ كەلدى ۋە «يا رەسۇلۇللاھ! ئاڭلاشلارغا قارىغاندا، كۆرەيزا يەھۇدىلىرى ئارىمىزدىكى سۈلھىنى بۇزۇۋېتىۋ ۋە بىزگە قارشى ئۇرۇشقا تەييارلىنىپتۇ!» دىدى. ئويلاپمۇ باقمىغان بۇ خەۋەرنى ئاڭلىغان رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز: «خاسبۇنائاللاھۇ ۋە نىمەل ۋەكىل-ئاللاھ تائالاھ بىزگە يېتەر. ئۇ نىمىدىگەن گۈزەل ۋەكىل» دەپ قارشىلىق كۆرسەتتى. كۆڭلى بەكمۇ يېرىم بولدى. چۈنكى ئىسلام قوشۇنى ئىككى دۈشمەن ئارىسىدا قالغان ئىدى. غەرىپ ۋە شىمالدا مۇشرىكلەر، شەرىق ۋە جەنۇپتا يەھۇدىلار سەپ تۈزگەن ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، زۇبەير بىن ئاۋۋام ھەزرەتلىرىنى، كۆرەيزا ئوغۇللىرىنىڭ قەلئەسىگە ئەۋەتتى. ھەزرەتى زۇبەير بىرىپ ئەھۋالدىن خەۋەر تاپتى. ئۇ قايتىپ كېلىپ رەسۇلۇللاھقا: «يا رەسۇلۇللاھ! مەن ئۇلارنى قەلئەلىرىنى رېمونت قىلىۋاتقان ۋە قوشۇنلىرىنى مانىۋىر قىلدۇرىۋاتقان ھالەتتە كۆردۈم. ھەتتا ھايۋانلىرىنى توپلاۋېتىپتۇ» دىدى. ئۇنىڭ بۇ سۆزلىرىنى ئاڭلىغان ھەببى ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز: ساد بىن مۇئاز، ساد بىن ئۇبادە، ھاۋۋات بىن جۇبەير، ئامىر بىن ئاۋف، ئابدۇللاھ بىن رەۋاھانى كۆرەيزا ئوغۇللىرىغا نەسىھەت قىلىپ، سۈلھىنى ساقلاپ قېلىشقا ئەۋەتتى.[173] ۋەزىپىنى تاپشۇرۇپ ئالغان بۇ بەش ساھابى، كۆرەيزا يەھۇدىلىرىنىڭ قەلئەسى ئالدىغا كېلىپ، ئۇلارغا نەسىھەت قىلدى. ئەمما نەسىھەتلەر ئۇلارغا كار قىلمىدى. ئۇلار ھەرىكەت قىلىشقا باشلىدى. ئاخىرقى سۆزىدە: «قېرىنداشلىرىمىز نادىر ئوغۇللىرىنى يۇرتلىرىدىن قوغلاپ چىقاردىڭلار، بىزنىڭ قولىمىزنى، قانىتىمىزنى كەستىڭلار، بۇ مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) كىمكەن ئەمدى! ئۇنىڭ بىلەن ئارىمىزدا ھېچبىر سۈلھى يوق. پەيغەمبىرىڭلارغا بىرلىكتە ھۇجۇم قوزغاپ، ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن قەسەم قىلىشتۇق. قېرىنداشلىرىمىزغا يانتاياق بولۇپ، ئۇلارنىڭ يېنىدا بولىمىز!...» دېيىشتى.

ساد بىن مۇئاز ھەزرەتلىرى ۋە سەبداشلىرى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، باشقىلار تۇيمىغىدەك شەكىلدە ئۇنىڭغا ئەھۋالنى سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ھەممىڭلار مەخپىي ساقلاڭلار، پەقەت بىلگەنلەرگە چۈشەندۈرۈڭلار، چۈنكى ئۇرۇش، تەدبىر ۋە ھىيلىدىن ئىبارەتتۇر»[174] دىدى.

ئاسخابى كېرەم، خەندەكنىڭ بۇ تەرىپىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ساقلىغاچ، قانداق ھەرىكەت قىلىش توغۇرىسىدا تەقەززالىق بىلەن كۈتىۋاتاتتى. بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، كائىناتنىڭ سۇلتانى، قەھرىمان ئاسخابىنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» دەپ تەكبىر ئوقىدى. شۇنىڭ بىلەن ئاسخابىمۇ يۇقىرى ئاۋازدا تەكبىر ئوقۇپ، خەندەكنىڭ يەنە بىر تەرىپىدە قۇمدەك قايناپ تۇرغان كاپىر قەۋمىنىڭ قەلبلىرىگە قورقۇنچ سالدى. مۇشرىكلەر تەكبىر ئاۋازلىرىنى ئاڭلىشى بىلەن مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) ۋە ئاسخابىغا چوقۇم بىر خوش-خەۋەر كەلدى، دەپ ئويلاشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابىغا: «ئەي مۇسۇلمان جامائىتى! ئاللاھ تائالاھنىڭ فەتىخ ۋە ياردىمى بىلەن سۆيۈنۈڭلار!» دەپ ئەمىر قىلدى ۋە غەلىبە خوش-خەۋىرىنى بەردى. شانلىق ئاسخابى كېرەم ھازىرغىچە نۇرغۇنلىغان ئۇرۇشلارنى باشتىن كەچۈرگەن بولۇپ، بەدىر ۋە ئوھۇت ئۇرۇشلىرىغا قېتىلغان ئىدى. كۈچ ۋە سان جەھەتتىن ئۆزىدىن نەچچە ھەسسە كۈچلۈك بولغان دۈشمەن ئۈستىدىن ئاللاھ تائالاھنىڭ ياردىمى ۋە پەيغەمبەرنىڭ دۇئاسى بىلەن ھەر قېتىمدىلا نۇسىرەت قازانغان ئىدى. ئۇلارنىڭ بېشىدا، كائىناتنىڭ «باش تاجى» بولغان تەغدىردە، قىلالمايدىغان ئىشى، ھەل قىلالمىغىدەك قىينچىلىقى قالمايتتى. ھاۋا سوغۇق، ئاچارچىلىق، قىتلىق تولىمۇ شىدەتلىك ئىدى... پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۆز ئىچىگە ئالغان نۇرغۇن ساھابى ئاچ قورساقلىرىغا تاش باغلىۋالغان ئىدى. قارشى تەرەپتە دۈشمەن قۇمدەك كۆپ ئىدى!... ئەمما شانلىق

[172] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،67.

[173] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I،460.

[174] بۇخارى، «جىھات»، 157؛ ئىبنى ماجە، «جىھات»،28؛ ئەبۇ داۋۇت، «جىھات»،101؛ تىرمىزى، «جىھات»،5؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، I،126.

ئاسخابى ئۈچۈن دۈشمەننىڭ سانى ۋە قىيىنچىلىقلارنىڭ ھېچ ئەھمىيىتى يوق ئىدى. ئاللاھ تائالاھ، ئۇلارغا ئەڭ گۈزەل ۋەكىل ئىدى... ئۇنىڭغا تايانغان، ئۇنىڭغا باغلانغان، ئۇنىڭغا سېغىنغان ئىدى.

قۇرەيشنىڭ ئەڭ ئالى قوماندانلىرى ۋە باشقا قەبىلىلەرنىڭ باشلىقلىرى ئومۇمى ھۇجۇمغا ئۆتۈشتىن بۇرۇن، خەندەكنىڭ ئەتراپىدىن ئۆتىدىغان بىر يەر ئىزدەۋاتاتتى. خەندەكنىڭ بۇ بېشىدىن يەنە بىر بېشىغىچە ئايلاندى. ئەڭ ئاخىرى، ئالدىراشچىلىقتىن كولانماي قېلىپ قالغان تار يەردە توختاپ، بۇ يەردىن ھۇجۇم قىلىشنىڭ مۇۋاپىق ئىكەنلىكىگە قارار بېرىشتى. مۇشرىك ئەسكەرلەر قوماندانلىرىنىڭ ئارقىسىدىن ئەگىشىپ ماڭغاچ، بىر خەندەككە بىر مۇسۇلمان قوشۇنىغا ھودۇقۇپ قارايتتى. «قەسەم ئىچىمىزكى بۇ ئەرەپلەرنىڭ بىلىدىغان جەڭ ئۇسۇلى ئەمەس، چوقۇم بۇنى ھېلىقى پارسلىق تەۋسىيە قىلغان گەپ!» دېيىشەتتى.

قۇرەيشلىك قوماندانلار، ئەسكەرلەرگە خەندەكنىڭ تار يەرىنى كۆرسىتىپ، بۇ يەردىن كىم ئاتلاپ قارشى تەرەپكە ئۆتەلەيدۇ؟ دەپ سورىشى بىلەن، بەش ئاتلىق ئەسكەر ئالدىغا چىقتى. بۇلار، بىر-بىرىگە ئېلىشىش ئۈچۈن قارشى تەرەپكە ئۆتەتتى. شانلىق ئاسخابى ۋە مۇشرىكلەر، بۇ بەش ئەسكەرنى كۆزىتىۋاتقان ئىدى. ئاتلىق ئەسكەرلەر تىزلىكنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئارقىغا چېكىندى ۋە ئاتلىرىنىڭ بېشىنى خەندەكنىڭ ئەڭ تار يېرىگە بۇراپ ئات چاپتۇردى، تۆت تاققىلىق بۇ بەش ئات خەندەكنىڭ يەنە بىر تەرىپىگە سەكرەپ ئۆتتى. باشقا ئاتلىقلار نۇرغۇن قېتىم سىنىغان بولسىمۇ خەندەكتىن ئاتلاپ ئۆتەلمىدى. بۇ بەش ئاتلىقنىڭ ئىچىدە، ئامىر بىن ئابد ئىسىملىك تولىمۇ كۈچلۈك بىر كىشى بار ئىدى. قارايدىغان بولسا ئادەمگە ۋەھىمە سالىدىغان بۇ كىشى، بېشىدىن پۇتىغىچە ساۋۇت دوبۇلغا كىيگەن بۇ ئادەم، مۇجاھىتلەرگە قاراپ: «مەن بىلەن مەيدانغا چۈشەلىگىدەك بىرسى بولسا، مەيدانغا چۈشسۇن!...» دەپ ۋارقىرىدى. بۇ چاغدا ھەزرەتى ئالى، مۇھەممەت پەيغەمبەرنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ: «جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ئۇنىڭ بىلەن مەن ئېلىشاي!» دەپ ئىلتىماس قىلدى. ئۇنىڭ ئۈستىدە كىيىمدىن باشقا ھېچ نەرسە يوق ئىدى. ساھابىلەر ئۇنىڭغا ھەيرانلىق بىلەن قارشاتتى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۆزىنىڭ زىرىخىنى ئۇنىڭغا بەردى. قىلىچىنىمۇ ئۇنىڭغا بەردى ۋە بېشىدىكى دوبۇلغىنىمۇ ئۆز قولى بىلەن كىيدۈرۈپ قويدى. ئاخىرىدا: «ئاللاھىم! بەدىر ئۇرۇشىدا تاغامنىڭ ئوغلى ئۇبەيدە، ئوھۇت ئۇرۇشىدا تاغام ھامزا شېھىت بولدى. يېنىمدا قېرىندىشىم ۋە تاغامنىڭ ئوغلى ئالى قالدى. سەن ئۇنى مۇھاپىزە قىلغىن. ئۇنىڭغا ياردەم ئاتا قىلغىن. مېنى يالغۇز تاشلاپ قويما!» دەپ دۇئا قىلدى. ئاسخابى كېرەم، ئامىن دەپ قول كۆتۈردى.

دۇئالار ۋە تەكبىرلەر ئىچىدە پىيادە مەيدانغا يۈرگەن ئاللاھنىڭ ئاسلانى، ئاتنىڭ ئۈستىدە بىر قورقۇنچ خىيالدەك تۇرغان ئامىر بىن ئابدنىڭ قارشىسىغا كەلدى. كۆزىدىن باشقا ھەممە يېرى زىرىخ بىلەن ئورالغان ئامىر، بۇ قەھرىمانىنى تونىيالماي كىم ئىكەنلىكىنى سورىدى. ئۇ: مەن ئالى بىن ئەبى تالىپ بولىمەن دەپ، ئۆزىنى تونۇشتۇرىشى بىلەن، ئامىر ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتقان ھالاتتە: ئەي قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! داداڭ مېنىڭ دوستۇم بولىدۇ. بۇ سەۋەپتىن سېنىڭ قېنىڭنى تۆككۈم يوق! مېنىڭ ئالدىمغا چىققۇدەك تاغىلىرىڭ يوقمۇ؟ دېدى. ھەزرەتى ئالى: ئەي ئامىر! قەسەم قىلايكى مەن سېنىڭ قېنىڭنى تۆكۈشنى خالايمەن. پەقەت ئىككىمىزنىڭ ئوخشاش ئەھۋالدا بولىشى كېرەك ئەمەسقۇ؟ ئۇنداق دېيىش ئوغۇل بالدارچىلىققىمۇ ماس كەلمەيدۇ؟ ھالبۇكى مەن پىيادە سەن ئاتلىق!... دەپ ئۇنى كۈشكۈرتتى.

بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان ئامىرنىڭ يىگىتلىك تۇيغۇلىرى ئۆرلەپ، ئېتىدىن سەكرەپ چۈشتى ۋە ئېتىنىڭ پاچاقلىرىنى قىلىچ بىلەن كېسىپ تاشلىدى ۋە ئالىغا قاراپ ئېتىلدى. ئۇ شۇنداق ئېتىلىشى بىلەن ئاللاھ تائالاھنىڭ ئاسلانى: ئەي ئامىر! مەن شۇنداق ئاڭلىدىمكى، سەن قۇرەيشتىكى بىرسى بىلەن دوئىلغا چۈشكەن ۋاقتىڭدا، ئۇنىڭ ئىككى ئارزۇسىدىن بىرسىنى ئورۇنداشقا قەسەم ئىچىپسەن، بۇ راستمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: شۇنداق، دەپ جاۋاب بەردى. ھەزرەتى ئالى: مېنىڭ بىرىنچى ئارزۇيۇم، سېنىڭ ئاللاھ تائالاھ ۋە رەسۇلۇلىغا ئىمان ئېيتىپ، مۇسۇلمان بولۇشۇڭ دەپ، ئۇنى ئىمانغا دەۋەت قىلدى. بۇنى ئاڭلاپ ئاچچىقلانغان ئامىر: باشقا ئارزۇيىڭنى سۆزلە! بۇ ماڭا لازىم ئەمەس، دېدى. ھەزرەتى ئالى: ئىككىنچى ئارزۇيۇم، ئېلىشىشتىن ۋاز كېچىپ مەككىگە قايتىشتۇر، دېدى. چۈنكى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز دۈشمەن ئۈستىدىن غالىپ كەلسە، سەن رەسۇلغا ياردەم قىلغان بولىسەن!... دېدى. ئامىر: بۇنىڭدىنمۇ ئاتلا! مەن ئىنتىقام ئالمىغۇچە، ئۆزەمگە خۇش-پۇراق نەرسىلەر ئىشلەتمەسلىككە قەسەم قىلدىم. باشقا بىر ئارزۇيۇڭ بولسا سۆزلە! دېدى. ھەزرەتى ئالى: ئەي ئاللاھ تائالاھنىڭ دۈشمىنى! ئەمدى سېنىڭ بىلەن ئېلىشىشتىن باشقا بىر يول قالمىدى، دېدى.

ئامىر بۇ سۆزلەرگە كۈلۈپ تۇرۇپ: ھەقىقەتەن قىزىق ئىش! ئەرەپ دۇنياسىدىن مەن بىلەن ئېلىشقىدەك بىرسى چىقىدۇ دەپ ئويلىمىغان ئىدىم. ئەي قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! قەسەم ئىچەيكى مەن سېنى ئۆلتۈرگۈم يوق، چۈنكى داداڭ مېنىڭ دوستۇم ئىدى. مەن قارشىمدا، قۇرەيش قەبىلىسىدىن، ئابۇبەكرى، ئۆمەر دىگەندەك بىرەسىنى خالايمەن، دېدى. ھەزرەتى ئالى: شۇنداق ئويلىغان بولساڭمۇ، مەن سېنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن بۇ يەرگە چىقتىم، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان ئامىرنىڭ ئاچچىقى قىرىققا چىقتى. قىلىچ بىلەن ئالىنى

چاپتى. بۇ پۇرسەتنى كۈتۈپ تۇرغان ئالى، چاقماقتەك تېزلىك بىلەن يانغا ئۆتتى ۋە قالقان بىلەن قىلچنى توسىدى. ئەمما ئامىرنىڭ قىلچى ئۇرغۇنلىغان قالقانلارنى پارچىلىغان ئىدى، ئۇنىڭ ئۇرغان قىلىچىغا ئەڭ كۈچلۈك قالقانلارمۇ بەرداشلىق بېرەلمەيتتى. نەتىجىدە ئالىنىڭ قالقىنىمۇ پارچىلاندى. شۇنداقلا قالقاندىن يېرىپ چىققان قىلىچ ھەزرىتى ئالىنىڭ بېشىنى يارا قىلدى. قىلىچ چېپىش ئەمدى ھەزرىتى ئالىغا كەلگەن ئىدى. «يا ئالللاھ» دىگىنىچە زۇلپىقارنى ئامىرنىڭ بوينىغا ئۇردى. شۇنداق بوينىغا ئۇرۇشى بىلەن مۇسۇلمان قوشۇنىدا «ئالللاھۇ ئەكبەر! ئالللاھۇ ئەكبەر!»سادالىرى ئاسمانغا تاقاشتى، مۇشرىك قوشۇننى بولسا، پەرياد ئاۋازلىرى بىر قاپلىدى. شۇنداق! پەيغەمبەرلەرنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ دۇئاسى قوبۇل بولغان ئىدى. كۈچلۈك ئىنسان ئامىر، يەرگە يىقىلغان بولۇپ، مەيدىسىدىن بۇقۇلداپ قان ئېقىۋاتاتتى. بېشى بولسا، دوبۇلغۇسى بىلەن بىللە ئۇچۇپ كەتكەن ئىدى. ئۇلارنىڭ ئەڭ كۈچلۈك پالۋانىنىڭ يەرگە يىقىلغىنىنى كۆرگەن سەپداشلىرى دەرھال ھەزرىتى ئالىغا قاراپ ئېتىلدى. بۇنى كۆرگەن ئاسخابى كېرەم ئۇلارغا قاراپ يۈگۈردى. زۇبەيىر بىن ئاۋۋام، نەۋفەل بىن ئابدۇللاھنى يارىلاندۇرۇپ، ئېتى بىلەن بىرلىكتە خەندەككە چۈشۈرىۋەتتى. ھەزرىتى ئالى خەندەككە چۈشۈپ نەۋفەل بىن ئابدۇللاھنى ئىككى پارچە قىلىۋەتتى. باشقىلىرى مىگبىر تەستە خەندەكتىن چىقىپ قېچىپ كەتتى. مۇشرىك قوشۇنىنىڭ باش قوماندانى بولسا، ئۇرۇش باشلا-باشلىمايلا ئۈمۈتسىزلىنىشكە باشلىدى. ئۇرۇشنىڭ نەتىجىسى بەللى بولغان ئىدى. خەندەك يۈز-يۈزى ئۇرۇش قىلىشنى توساپ تۇراتتى. ئوق ئېتىش ئارقىلىق بىر-بىرىگە زىيان بېرىشقا تىرىشتى. ئەمما بۇ ھەرىكەت ۋاقىتنى سوزۇشتىن باشقا بىر نەرسىگە يارىمىدى. مۇشرىكلەر بۇ ئۇسۇلدا يېڭەلمەيدىغانلىقىنى بايقاپ، خەندەكنىڭ ھەممە تەرىپىدىن ھۇجۇمغا ئۆتۈشنى مۇۋاپىق كۆرۈپ، ھۇجۇمغا ئۆتتى. ئون مىڭ كىشلىك چوڭ قوشۇن خەندەكتىن ئۆتۈش ئۈچۈن تىرمانسا، ئۈچ مىڭ كىشلىك ئىسلام قوشۇنى ئۇلارغا تاش ئېتىپ، ئوق ئېتىپ خەندەكتىن ئۆتۈشىنى توساتتى. ئاجايىپ بىر ئۇرۇش داۋام قىلىۋاتاتتى، تىركىشىش ئاخشامغىچە سۈردى.

رەسۇلۇللاھ ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، كېچىدە خەندەكنىڭ ئوخشىمىغان يەرلىرىدە قاراۋۇل قويدى. ئۆزى بولسا، تار يەردە قاراۋۇللۇق قىلدى. مەدىنىگە بەش يۈز كىشلىك بىر قوشۇن بىلەن يۇقىرى ئاۋازدا كوچىلاردا تەكبىر ئوقۇشقا ئەمىر قىلدى. بۇنداق قىلغاندا يەھۇدىلاردىن ۋە قۇرەيىش مۇشرىكلىرىدىن كېلىدىغان يوشۇرۇن خەتەرنىڭ ئالدىنى ئالغىلى، ئايالللار ۋە باللارنى قوغدىغىلى بولاتتى.

كۈرەيزا يەھۇدىلىرى بولسا، ھۇيەي بىن ئاختابنى مۇشرىكلەرگە ئەۋەتىپ، كىچىدە ھۇجۇم قىلىش ئۈچۈن ئىككى مىڭ كىشلىك بىر قوشۇن تەلەپ قىلدى. كېچىدە مۇھاپىزەتسىز قالغان ئايالللار ۋە باللارغا ھۇجۇم قىلىش مەقسىتىدە ئىدى. بىراق مۇجاھىتلارنىڭ كېچە-كۈندۈز قاراۋۇللۇق قىلىشى نەتىجىسى ۋە «ئالللاھۇ ئەكبەر!» ئاۋازلىرىنىڭ توختىماي ياڭراپ تۇرىشى ئۇلارنىڭ كۆڭلىگە قورقۇنچ سالغان ئىدى. شۇنىڭ بىلەن قەلئەلىرىگە چېكىنىپ پۇرسەت ساقلاشقا باشلىدى. ئارلاپ-ئارلاپ كىچىك قوشۇنلار بىلەن مەدىنىگە كىرىشكە ئۇرۇندى.

بىر كېچىسى كۈرەيزا ئوغۇللىرىنىڭ ئاقسۆڭەكلىرىدىن بولغان گاززال، ئۆزى بىلەن بىللە ئون كىشلىك كىچىك بىرلىك بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ هاممىسى سافىييە ۋالىدەمىزنىڭ تۇرالغۇسىغا قەدەر كېلەلىدى، ئۇ يەردە پەقەت باللار ۋە ئايالللار بولۇپ، ئۆزلىرىنى قوغدىغىدەك قورالىمۇ يوق ئىدى. يەھۇدىلار باشتا تۇرالغۇغا ئوق ئېتىپ، ئۇنىڭدىن كېيىن ئىچىگە كىرىشكە تىرىشتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرسى، ھويلىنىڭ ئىچىگە كىردى ۋە ئەتراپنى ئىنچىكىلىك بىلەن كۈزەتتى. دەل بۇ چاغدا سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ قەھرىمان هاممىسى، يېنىدىكىلەرگە ئاۋازىنى قەتئىي چىقارماسلىقىنى تاپىلاپ، پەسكە چۈشتى ۋە ئىشىككە يېقىنلاشتى. ئۇزۇن بىر رەختنى بىلەن بېشىنى چىڭ ئوراپ بىر ئەركەك قىياپىتىگە كىردى. قولىغا يوغان بىر توقماق، بېلىگە بىر پىچاق ئاسقان ھالدا يەھۇدىغا قاراپ يېقىنلاشتى ۋە ئۇنىڭ بېشىغا شىددەت بىلەن بىر توقماق ئۇردى. پۇرسەتنى چىڭ تۇتۇپ يەرگە يىقىلغان يەھۇدىنى ئۆلتۈردى. ئۇنىڭ بېشىنى كېسىپ، تالادا ئوق ئېتىش بىلەن ئاۋارە يۈرگەن يەھۇدىلارغا قارىتىپ ئاتتى. سەپدىشىنىڭ كېسىك بېشىنى كۆرگەن باشقا يەھۇدىلار قورقۇپ كەتكىنىدىن قېچىشقا ئاران ئۈلگۈردى. ئۇلار قاچقاچ: «بىزگە، مۇسۇلمانلار بىرمۇ ئەركەكنى ئالا قويماي ئۇرۇش مەيدانىغا ئېلىپ كەتتى دىگەن خەۋەر كەلگەن ئىدى!...بۇ نىمە ئىش؟» دېيىشتى.[175]

تاڭ ئېتىشى بىلەنلا ئۇرۇش يەنە داۋام قىلدى. يا ئوقلىرى ئاسماندا ۋىژىلداپ ئۇچۇپ يۈرەتتى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، سۆيۈملۈك ئاسخابىغا: «يەتتە قات ئاسماننىڭ قۇدرەتلىك ئېگىسى بولغان ئالللاھقا قەسەم قىلايكى، سىلەر دۇچ كەلگەن بۇ قىينچىلىقلار سىلەردىن ئۇزاقلىشىدۇ، سىلەر پاراغەتكە ئېرىشىسلەر» دىگىنىچە ئۇلارغا سەۋرە قىلىشنى ۋە غەلبىنىڭ

---

[175] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،463،I.

ئىشەنچ ئىگىلىرىگە مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى بىلدۈردى. بۇ خوش-خەۋەرنى ئاڭلىغان سۆيۈملۈك ساھابىلار، ئاچارچىلىق، قىتلىق ۋە جاپا-مۇشەققەتلەرنى ئۇنتۇپ، يېڭىدىن جانلىنىپ كەتتى. خەندەكتىن بىر مۇشرىكنىڭ ئۆتۈشىگىمۇ پۇرسەت بەرمىدى. ئاسخابى كېرەملەرنىڭ چوڭلىرىدىن ساد بىن مۇئاز ھەزرەتلىرى، ئاجايىپ قەھرىمانلىق بىلەن ئۇرۇشۇۋاتاتتى. ئۇرۇش جەريانىدا، ھىببان بىن كايىس بىن ئاراكا ئىسىملىك بىر مۇشرىكنىڭ ئاتقان ئوقى بىلەن بېلىكىدىن يارىلاندى. يا ئوقى ئۇنىڭ ئانا تومۇرىنى تېشىپ ئۆتكەن بولغاچقا قانسىراشقا سەۋەپ بولغان ئىدى. ھەزرەتى ساد ئۆزىنىڭ يارىدار ھالەتتە ئىكەنلىكىنى، ئەتراپتىكىلەرنىڭ بولسا، ئۇنىڭ قېنىنى توختىتىش ئۈچۈن ھەپىلىشىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، «يا رەببى! قۇرەيش ئۇرۇشىنى داۋام قىلسا، ماڭا ھاياتلىق ئاتا قىلغىن، چۈنكى سېنىڭ رەسۇلۇڭغا زالىملىق قىلغان، ئۇنى يالغانغا چىقارغان بۇ مۇشرىكلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىشنى ياخشى كۆرىمەن. بۇنىڭدىن باشقا بىر ئىش بىلەن خوش بولمايمەن، ئەگەر بۇ ئۇرۇش توختاپ قالسا، مېنى شېھىتلىك مەرتىۋىسى بىلەن شەرەپلەندۈرگىن، مېنى كۆرەيزانىڭ ئاقىۋىتىنى كۆرمەي تۇرۇپ روھىمنى ئالما!» دەپ دۇئا قىلدى. دۇئاسى قوبۇل بولۇپ قېنى توختىدى.

ئاسخابى كېرەم ئىچىدە ئۇرۇش قىلىۋاتقان قىياپەتتە كۆرۈنگەن ئابدۇللاھ بىن ئۇبەيدەك مۇناپىقلار بولسا، تولىمۇ ئېرەنسىزلىك قىلاتتى، ئالدىنقى سەپلەرگە يېقىنلاشمايتتى. يەنە تېخى مۇجاھىتلارنىڭ كەيپىياتىنى بۇزۇش ئۈچۈن، «مۇھەممەت سىزگە قەيسەر ۋە كىسرانىڭ غەزىنىلىرىدىن سۆزلەۋاتىدۇ. ھالبۇكى، بىز خەندەكنىڭ ئىچىگە قاپسىلىپ قالدۇق، ھەتتا ھاجەتخانىغىمۇ بارالمايۋاتىمىز. ئاللاھ ۋە رەسۇلى بىزنى ئالدىتىشتىن باشقا ئىش قىلمىدى. بىزگە بىر نەرسىنى ۋەدە قىلغىنى يوق!...» دېيىشىپ پىتنە-پاسات تارقىتىشقا باشلىدى. يامان ئەھۋالدا قالغاندا بولسا، ئۆيلىرىگە دۈشمەننىڭ ھۇجۇم قىلىش ئېھتىمالى بارلىقىنى باھانە قىلىپ، ئۇرۇش مەيدانىدىكى ۋەزىپىسىنى تاشلاپ كېتەتتى. مۇناپىقلارنىڭ بۇ سۆز-ھەرىكەتلىرى، قوشۇنغا راھەتسىزلىك ۋە ئىنتىپاقسىزلىق ئېلىپ كېلەتتى.

مۇشرىك قوشۇنى، بالدۇراق مەقسىتىگە يېتىش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچىنى سەرىپ قىلىۋاتاتتى. ئەمما مۇجاھىتلارنىڭ قەھرىمانلارچە قارشىلىق كۆرسىتىشى نەتىجىسىدە، بىرەر نەتىجىگە ئېرىشەلمىدى. ئۇلارنىڭ ئەڭ جىق ھۇجۇم قىلغان يېرى بولسا، چالا كولىنىپ قالغان تار خەندەك ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بۇ يەردىن ھېچ ئايرىلمىغان بولۇپ، ئاسخابىنى توختىماي ئۇرۇشقا چاقىراتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدا ئۇرۇش قىلىش بىلەن شەرەپلەنگەن ئاسخابى، ئۇرۇش مەيدانىدا كۆرۈلۈپ باقمىغان قەھرىمانلىقلارنى كۆرسەتكەن ئىدى. شۇنداق بىر پەيتتە مۇشرىكلەر پۈتۈن كۈچى بىلەن كائىناتنىڭ سۇلتانى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ چېدىرىنى ئوققا تۇتۇشقا باشلىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك تېنىدا زىرىخ، بېشىدا بولسا تۆمۈردىن ياسالغان دوبۇلغا بارئىدى. ئەپەندىمىز چېدىرنىڭ ئالدىدا مەزمۇت تۇراتتى. ئۇرۇشنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ئاسخابىغا ئەمىر بېرىۋاتاتتى. مۇشرىكلەر بەزىدە ئەڭ ئاجىز نوقتىلارغا بىردىن ھۇجۇم قوزغايتتى، ساھابىلار بولسا دەرھال ئۇ يەرگە توپلىنىپ، دىن دۈشمەنلىرىنى چېكىندۈرگىچە ئاشىقلارچە ئۇرۇش قىلاتتى. ئۇرۇش شىددەت بىلەن داۋام قىلىۋاتاتتى، قەھرىمان ساھابىلار يان تەرەپكە قاراشقىمۇ ۋاقتى يوق ئىدى. ئۇ كۈنى ئەتىگەندە باشلانغان ئۇرۇش، تا ئاخشامغىچە داۋام قىلدى. ناماز ۋاقىتلىرى كېلىشى بىلەن، مۇبارەك ساھابىلار: يا رەسۇلۇللاھ! نامىزىمىزنى قىلالمىدۇق! دېيىشەتتى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، كائىناتنىڭ سۇلتانى سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، كۆڭلى يېرىم بولغان ھالدا: قەسەم قىلايكى، مەنمۇ قىلالمىدىم، دەيتتى. خۇپتەن ۋاقىتلىرى بىلەن، ناماز قىلىشقىمۇ پۇرسەت بەرمىگەن مۇشرىك قوشۇنىنى چېكىندۈردى. تېرى-پېرەن بولغان قۇرەيشلەر ۋە گاتافانلار بارگاھلىرىغا چېكىنىشكە مەجبۇر بولدى. مۇجاھىتلارمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ چېدىرى تەرەپكە قاراپ يۈرۈپ كەتتى. ئۇ ۋاقىت، ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن كائىناتنىڭ پەخرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، بەددۇئا قىلىش ئۇنىڭ ئادىتى بولمىغان بولسىمۇ، قىلالمىغان نامازلىرىغا ئېچىنىپ، «ئۇلار، بىزنى كۈن پاتقىچە نامىزىمىزدىن ئالا قويغان بولسا، ئاللاھ تائالاھمۇ ئۇلارنى ئۆيلىرىگە، قورساقلىرىغا ۋە يۈرەكلىرىگە ئوت تولدۇرسۇن!» دەپ دۇئا قىلدى. ئۇلار، قازا بولۇپ كەتكەن، پېشىن، ئەسىر ۋە دىئەر نامازلىرىنى قىلغاندىن كېيىن، خۇپتەن نامىزىنى قىلىشتى. مۇشرىكلەرنىڭ ئىسلامنى تامامەن يوقىتىش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان بۇ ئۇرۇشتا، مۇسۇلمانلارنى كۈندۈزى يېڭەلمەيدىغانلىقىنى چۈشىنىپ يەتتى. ئەمدى ئۇلارنىڭ بىردىنبىر ئامالى، كېچىدە ھۇجۇم قىلىش ئىدى. مۇسۇلمانلارنى پەقەت بۇ شەكىلدە يېڭىشى مومكىن ئىدى. ئۇلار دەرھال بۇ تەدبىرنى قوللىنىپ، يەھۇدى كۆرەيزا ئوغۇللىرى بىلەن بىرلىكتە كېچىدە ھۇجۇم قىلىش پىلانىنى تۈزۈپ چىقتى. ئەسكەرلەرنى گۇرۇپپىلارغا ئايرىغان مۇشرىكلەر، تەرتىپ بىلەن ھۇجۇمغا ئۆتەتتى. بۇ ئەھۋال بىر قانچە كۈن داۋام قىلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ۋە ئۇنىڭ سۆيۈملۈك ئاسخابى، ھالسىز ۋە ئاچ قورساق بولىشىغا قارىماي قاتتىق مۇداپىيە قىلدى. بىرمۇ دۈشمەن ئەسكىرىنى خەندەكنىڭ بۇ قېتىغا ئۆتكۈزمىدى. جان تىكىپ قىلىنغان بۇ مۇداپىيە ئۇرۇشىدا، بۇرۇنقى بارلىق ئۇرۇشلاردىن تېخىمۇ قورقۇنۇچلۇق، تېخىمۇ شىددەتلىك، قىيىنچىلىققا تولغان ۋە مۇشكۈل بىر ئۇرۇش ئىدى.

كۈنلەر بويى ئۇرۇش قىلىشۋاتقان مۇشرىك قوشۇنىدا ئوزۇق-تۈلۈك بالاسى باش كۆتۈرۈشكە باشلىدى. ئات ۋە تۆگىلەرگە بىر تۇتام ئوت-چۆپمۇ قالمىغانلىقتىن ئاچلىقتىن ئۆلۈشكە باشلىغان ئىدى. بۇ سەۋەپتىن مۇشرىكلەرنىڭ قوماندانى، دىرار بىن خاتتاب باشچىلىقىدىكى بىر گۇرۇپنى كۈرەيزا يەھۇدىلىرىدىن ئاشلىق ۋە ئوت-چۆپ ئەكىلىشكە ئەۋەتتى. كۇپارلارغا ھەر نەرسىنى پىدا قىلىدىغان يەھۇدىلار، دەرھال يىگىرمە تۆگە بۇغداي، ئارپا، خورما ۋە ھايۋانلار ئۈچۈن سامان ئارتىپ، ئۇلارغا تەسلىم قىلدى. دىرار، ئەسكەرلىرى بىلەن خوشاللىق ئىچىدە قايتىقاندا، بىر توپ ساھابىغا دۇچ كەلدى. قەھرىمان ساھابىلار دەرھال ھۇجۇمغا ئۆتۈپ، قانلىق بىر ئېلىشىشتىن كېيىن غەنىمەتلەرنى قولغا چۈشۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە تەسلىم قىلىپ، چوڭ بىر دۇئاغا نائىل بولدى.[176]

كائىناتنىڭ سۇلتانى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، بىر ئايغىچە داۋام قىلغان بۇ شىددەتلىك ئۇرۇشتا، جاپا-مۇشەققەتتە قالغان ئاسخابىغا ئىچى ئاغرىپ، ئۇلارغا ئاتىلىرىدىنمۇ بەكرەك شەپقەت كۆرسەتكەن ئىدى. مۇبارەك ئاسخابىنىڭ كۆرسەتكەن بۇ غەيرەتلىرىگە قاراپ، مۇبارەك پىشانىسىنى يەرگە قويۇپ، ئۇلار ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھقا: «ئەي قىينچىلىقتا قالغانلارنىڭ پەريادلىرىغا قۇلاق سالىدىغان! ئەي مۇھتاج ۋە ئىلاجىسىز قالغانلارنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلىدىغان ئاللاھىم! مېنىڭ ۋە ئاسخابىمنىڭ ئەھۋالىنى مۇھەققەق كۆرۈپ ۋە بىلىپ تۇرۇپسەن، يا رەببى! سەن ئۇ كۇپارلارنى مەغلۇبىيەتكە يۈزلەندۈرگىن، ئۇلارنىڭ ئىچىگە قورقۇ سالغىن، ئۇلارغا قارشى بىزگە نۇسرەت ئاتا قىلغىن، زەپەر ئىكسان ئەيلە!...» دەپ يالۋۇرۇپ دۇئا قىلاتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، بۇ دۇئارىنى ئاخىرقى كۈنلەردە داۋاملىق تەكرارلايتتى. مۇشرىكلەر ئوزۇق-تۈلۈك ۋە قۇرغاقچىلىق دەستىدىن، مۇسۇلمانلارنى بالدۇراق يوق قىلىش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچىنى ئىشقا سېلىۋاتاتتى. ئۇرۇش داۋام قىلىۋاتقان بىر كېچىدە، مۇشرىك قوشۇنى ئىچىدىن، كۆڭلىگە ئىسلامنىڭ سۆيگۈسى چۈشكەن بىر كىشى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كەلدى. بۇ كىشى گاتافان قەبىلىسىدىن نۇئايىم بىن مەسۇد ئىدى. ئۇ سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزگە: يا رەسۇلۇللاھ! مەن، ئاللاھ تائالاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىگە ۋە سېنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرى ئىكەنلىكىڭگە ئىمان ئېيتىش ئۈچۈن كەلدىم. ئاللاھقا شۈكۈرلىرىم بولسۇن، مەن مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندىم. ھازىرغىچە سىزگە قارشى ئۇرۇش قىلغان ئىدىم. بۇنىڭدىن كېيىن كۇپارلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىمەن. ماڭا قانداق ئىش بۇيرىسىڭىز مەن تەييار! يا رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىمنى قەۋمىم تېخى بىلمەيدۇ، دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: سەن بۇ كۇپارلارنىڭ ئارىسىغا كىرىپ، ئۇلارنىڭ ئارىسىغا بۆلگۈنچىلىك سېلىش قولىڭدىن كېلەمدۇ؟ دىدى. ئۇ: يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالاھنىڭ ياردىمى بىلەن ئۇلارنى بىر-بىرىدىن ئايرىۋېتىش قولۇمدىن كېلىدۇ. پەقەت، نىمە دىسەم سۆزلەشكە روخسەت بارمۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر: ئۇرۇش دىگەن ھېلىدۇر، نىملا دېسەڭ بولىدۇ، دىدى.

نۇئايىم بىن مەسۇد ھەزرىتلىرى، بالدۇر كۈرەيزا يەھۇدىلىرىنىڭ قېشىغا بېرىپ: مېنىڭ سىلەرگە بولغان ساداقىتىمنى بىلىسىلەر، مېنىڭ دىگەنلىرىم ئارىمىزدا قالسۇن، ھېچكىم بىلمىسۇن! دىدى. يەھۇدىلار: ھېچكىمگە دىمەيمىز، دىدى. شۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى نۇئايىم: ھازىر شۇ ئادەم (مۇھەممەت پەيغەمبەر) بىر بالادۇر. ئۇنىڭ نادىر ۋە كاينۇكا ئوغۇللىرىنى يۇرتلىرىدىن قوغلاپ چىقارغانلىقىنى ئۆز كۆزىڭلار بىلەن كۆردىڭلار، مانا ھازىر، قۇرەيشلەر بىلەن گاتافانلار كېلىپ ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇش قىلىشۋاتىدۇ. سىلەرمۇ ئۇلارغا ياردەم قىلىشۋاتىسىلەر، ئۇرۇش نەچچە كۈن داۋام قىلغان بولسىمۇ بىر نەتىجە يوق. مۇشۇنداقلا داۋام قىلسا مۇھاسىرە قىلىش ۋاقتى ئۇزىرايدىغاندەك قىلىدۇ. قۇرەيش ۋە گاتافانلارنىڭ بالا-جاقلىرى، مال-ۋارانلىرى، يۇرتى بۇ يەردە ئەمەس، ئەگەر بۇ ئۇرۇشتا غەلبە قىلسا، غەنىمەتلەرنى توپلاپ كېتىپ قالىدۇ. ئەگەر مەغلۇپ بولۇپ قالسا، چېكىنىپ كېتىدۇ، نەتىجىدە سىلەر مۇسۇلمانلار بىلەن بىرگە-بىر قېلىپ قالىسىلەر. بىراق سىلەرنىڭ مۇسۇلمانلارغا قارشى چىققۇدەك كۈچ-قۇۋۋىتىڭلار يوق، ئۇرۇشنىڭ ھازىرقى ئەھۋالىغا قارايدىغان بولساق، مۇسۇلمانلارنىڭ زەپەر قازىنىشى ئېنىق بولۇپ قالدى. ئەگەر مېنىڭ ئويلىغىنىمدەك بولسا، مۇسۇلمانلار سىلەرنى بىرمۇ-بىر قىلچىتىن ئۆتكۈزىدۇ. شۇڭلاشقا سىلەر بالدۇراق بىر تەدبىر ئېلىڭلار!...دىدى.[177]

بۇ سۆزلەرنى ھاياجان ۋە قورقۇنچ ئىچىدە ئاڭلاپ تۇرغان يەھۇدىلەر، ھەزرىتى نۇئايىمنىڭ ئۆزلىرىگە بۇ قەدەر كۆڭۈل بۆلگەنلىكىگە چەكسىز مىننەتتارلىقىنى بىلدۈردى ۋە: بىزگە قانداق تەدبىر ئېلىش توغرىسىدا مەسلىھەت بەرگىن، دېيىشتى. ئۇلارنىڭ بۇ سۆزىنى ساقلاپ تۇرغان ھەزرىتى نۇرئايىم: ئىشنىڭ توغرىسى شۇكى، قۇرەيش ۋە گاتافان قەبىلىسىدىن بەزىلىرىنى گۆرۈگە ئالماي تۇرۇپ، مۇسۇلمانلار بىلەن ھەرگىزمۇ ئۇرۇش قىلماڭلار! ئۇلارنىڭ ئادەملىرى سىلەرنىڭ قېشىڭلاردا تۇرغان مۇددەتتە،

---

[176] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 467، I.

[177] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 228، II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 481، I؛ كەتتانى، ئەت-تەراتىبۇل-ئىدارىيە، 543، I.

ئۇلار ئەسلا قېچىپ كېتەلمەيدۇ! دىدى. بۇنىڭ تولىمۇ گۈزەل بىر چارە ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتكەن يەھۇدىلار، ئۇنىڭغا رەھمەت ئېيتىپ ئىززەت-ئىكرامدا بولدى.

ھەزرىتى نۇئايىم، يەھۇدىلاردىن ئايرىلىپ، ئۇددۇل قۇرەيشلەرنىڭ قارارگاھىغا كەلدى. ئۇ قوماندانلارغا: مېنىڭ مۇھەممەتكە (ئەلەيھىسسالام) بولغان دۈشمەنلىكىمنى ۋە سىلەرگە بولغان سۆيگۈ ۋە ساداقىتىمنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپسىلەر، تىڭ-تىڭلاپ بىلگەن بىر ئىشمنى سىلەرگە دىيىشنى، دوستلىقىمنىڭ بۇرچى ۋە بىر ئۇلۇغ ۋەزىپە دەپ بىلدىم. شۇنداقلا مېنىڭ دىگەنلىرىمنى ھىچكىمگە دىمەسلىككە قەسەم قىلىشىڭلار كېرەك، دىدى. ئۇلار قەسەم ئىچىپ: قېنى سۆزلىگىن، سېنى تىڭشاۋاتىمىز، دىدى. ھەزرىتى نۇئايىم: خەۋىرىڭلار بولسۇنكى، سىلەر ئىشەنگەن كۇرەيزا يەھۇدىلىرى، سىلەر بىلەن ئىتتىپاقلاشقانلىقىغا پۇشايمان قىلىپتۇ ۋە مۇھەممەتكە (ئەلەيھىسسالام) ئادەم ئەۋەتىپتۇ ۋە قۇرەيش ۋە گافاتانلاردىن گۆرۈگە ئادەم ئېلىپ، ئۇلارنىڭ بويىنىنى كېسىپ، مۇھەممەتتكە (ئەلەيھىسسالام) تەسلىم قىلغاندىن كېيىن، سەن بىلەن ئىتتىپاق تۈزۈپ، قۇرەيش ۋە گافاتانلارنىڭ يىلتىزىنى قۇرۇتقۇچە ئۇرۇش قىلايلى، پەقەت قېرىندىشىمىز بولغان نادىر ئوغۇللىرىنى ئەپۇ قىلىپ، يۇرتلىرىغا يېنىپ كېلىشىگە ماقۇل بولسەن! دەپتۇ، مۇھەممەتمۇ (ئەلەيھىسسالام)، يەھۇدىلارنىڭ بۇ ئىلتىماسىنى قوبۇل قىلىپتۇ، ئەگەر يەھۇدىلار سىلەردىن گۆرۈگە ئادەم تەلەپ قىلسا، ھەرگىزمۇ بەرمەڭلار، ھەممىسىنى ئۆلتۈرىۋىتىدۇ! بۇ دىگەنلىرىمنى ھەرگىزمۇ باشقىلارغا دىمەڭلار!... دىدى. قۇرەيشلەر بۇ مۇھىم خەۋەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، نۇئايىمغا چوڭقۇر رەھمەت ئېيتىپ ئىلتىپات كۆرسەتتى.

نۇئايىم بۇ يەردىن ئايرىلغاندىن كېيىن، گافاتانلارنىڭ قېشىغا كەلدى. قۇرەيشكە دىگەنلىرىنى ئەينى قىلىپ ئۇلارغىمۇ سۆزلەپ بەردى.

بىر كۈن ئۆتكەندىن كېيىن قۇرەيش قوماندانى، كۇرەيزا يەھۇدىلىرىغا: ئەمدى بۇ يەردە تۇرۇش بەك تەسكە چۈشتى، چۈنكى ھاۋا سوغۇق، ھايۋانلىرىمىز ئاچلىقتىن ئۆلىۋاتىدۇ، بۇ كېچە ياخشى تەييارلىق قىلىپ، ئەتە شىددەتلىك بىر ھۇجۇمغا ئۆتەيلى! دەپ ئادەم ئەۋەتتى. يەھۇدىلار: بىز شەنبە كۈنى ئۇرۇش قىلمايمىز، ھەم سىز بىلەن بىرلىكتە ھۇجۇم قىلىش ئۈچۈن، چوڭلىرىڭلاردىن بىر مۇنچە كىشىنى بىزگە گۆرۈگە بېرىڭلار، ئەگەر مۇھاسىرە ۋاقتى ئۇزىراپ كېتىپ، سىلەر چېكىنسەڭلار، بىزنى مۇھەممەتكە (ئەلەيھىسسالام) تەسلىم قىلغان بولىسىلەر، ئەگەر گۆرۈگە ئادەم بەرسەڭلار، بىزنىمۇ تاشلاپ كەتمەيسىلەر!... دىدى. بۇ خەۋەر قۇرەيش قوماندانىغا يېتىپ بارغاندىن كېيىن، «نۇئايىمنىڭ خەۋىرى توغرا ئىكەن» دىدى ۋە يەھۇدىلارغا يەنە ئادەم ئەۋەتىپ: بىز سىلەرگە بىر تال ئادىمىمىزنىمۇ گۆرۈگە بەرمەيمىز، ئەگەر ئەتە بىز بىلەن بىللە ئۇرۇش قىلىسڭلار سىلەر ئۈچۈن نىمىدىگەن ياخشى، بولمىسا بىز يۇرتىمىزغا كېتىمىز. سىلەر مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) ۋە ئاسخابى بىلەن بىرگە-بىر قېلىپ قالىسىلەر!... دىدى.

بۇ خەۋەرنى ئاڭلىغان كۇرەيزا يەھۇدىلىرى، نۇئايىمنىڭ سۆزىنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتتى ۋە: بىز بۇ ئەھۋالدا سىلەر بىلەن بىرلىشىپ مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇش قىلمايمىز، دىدى. شۇنداق قىلىپ ھەر ئىككى تەرەپنىڭ يۈرىكىگە قورقۇ چۈشتى.[178]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، ئاللاھ تائالاھنىڭ مۇشرىكلەرنى بوران-چاپقۇنلۇق قۇيۇن بىلەن پەرىشان قىلىدىغانلىقىنى خەۋەر قىلدى. شۇنىڭ بىلەن مۇبارەك پەيغەمبىرىمىز، قوللىرىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ: «ئاللاھىم! ماڭا ۋە ئاسخابىمغا ئىچ ئاغرىتقانلىقىڭ ئۈچۈن ساڭا شۈكۈرلىرىم بولسۇن!» دەپ ئاللاھ تائالاھقا رەھمىتىنى بىلدۈردى. ئۇنىڭدىن كېيىن بۇ خوش-خەۋەرنى قەھرىمان ئاسخابىغا بىلدۈردى.

ئۇ كېچە شەنبە ئاخشىمى ئىدى. ئەتراپنى قورقۇنچ بىر قاراڭغۇلۇق قاپلىدى. ھىچ نەرسىنى كۆرگىلى بولمايتتى. تۇيۇقسىز ئاجايىپ بىر سوغۇق ۋە ئارقىسىدىنلا كۈچلۈك بوران چىقتى. بۇ كېچىنى ھەزرىتى ھۇزەيفەت ئۈبنۈ يەمەن: «ئۇ شۇنداق بىر كېچە بولدىكى، شۇ ۋاققىچە ئۇنداق قاراڭغۇ بىر كېچە كۆرمىگەن ئىدىم. بۇ قاراڭغۇلۇق بىلەن بىرگە ئاسماندا گۈلدۈرلىگەن قاتتىق بىر ئاۋاز بىلەن بوران چىقىشقا باشلىدى. بۇ چاغدا مۇشرىك قوشۇنى ۋەھىمىگە چۈشۈپ، ئۆز-ئارا تاكاللىشىپ قالغانلىقىنىڭ خەۋىرىنى بەردى. بىز بۇ دەھشەتلىك سوغۇقتىن، ئاچلىقتىن ۋە بۇ دەھشەتلىك كېچىدىن ئورنىمىزدىن تۇرالماي قالدۇق. ئولتۇرغان يېرىمىزدە ئۈستىمىزگە بىر نەرسە يېپىپ ساقلاشتىن باشقا ئىش قىلالمىدۇق.

رەسۇلۇللاھ نامازغا تۇردى ۋە كېچىنىڭ بىر قىسمىنى ناماز قىلىپ ئۆتكۈزگەندىن كېيىن، بىزگە قاراپ: ئىچىڭلاردىن، مۇشرىك قوشۇنىغا بېرىپ، ئۇلارنىڭ ھال-ئەھۋالىنى كۆزىتىپ كېلىدىغان بىرسى بارمۇ؟ ئىچىڭلاردىن ماڭا بۇ خەۋەرنى يەتكۈزگەنلەرنى، جەننەتتە ماڭا دوست بولىشى ئۈچۈن دۇئا قىلمەن! دىدى. ئۇ يەردىكىلەر، ئاچلىق ۋە سوغۇقتىن ئورنىدىن تۇرالمىدى. شۇنىڭ بىلەن

178ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 228، II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 481، I؛

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، مېنىڭ قېشىمغا كەلدى. سوغۇق ۋە ئاچلىقتىن تىترىچىلاپ ئولتۇرۇپ قالغان ئىدىم. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، مېنى تۇتۇپ: سەن كىم؟ دېدى. مەن: ھۇزەيفەت بولىمەن، يا رەسۇلۇللاھ! دېدىم. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: بېرىپ كەلگىن ئۇ قەۋمنىڭ ھازىر نېمە قىلىۋاتىدۇ، مېنىڭ قېشىمغا قايتىپ كەلگىچە ئۇلار ئوق ياكى تاش ئاتما، نەيزە ۋە قىلىچ ئۇرما، سەن مېنىڭ قېشىمغا يېنىپ كەلگۈچە، سوغۇق ۋە ئاچلىق ھېس قىلمايسەن، ئەسىر چۈشۈپ قېيىن-قىستاققا قالمايسەن، دېدى.

قىلىچىمنى ۋە ئوقيارىمنى ئالدىم. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز مەن ئۈچۈن: «ئاللاھىم! ئۇنى ئاستى-ئۈستىدىن، ئالدى-كەينىدىن، ئوڭ-سولىدىن مۇداپىيە قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى.

مەن مۇشرىكلەرگە قاراپ مېڭىشقا باشلىدىم. خۇددى پار مونچىدا كېتىپ بارغاندەك ئىدىم. قەسەم قىلايكى، ئىچىمدە قورقۇ، سوغۇق دېگەندىن ئەسەر قالمىغان ئىدى. ئەڭ ئاخىرى مۇشرىكلەرنىڭ قارارگاھىغا يېتىپ كەلدىم. قۇماندانلىرى ۋە ئاقساقاللىرى بىر ئاكوپتا ئوت يېقىپ ئىسسىنىپ ئولتۇرۇپتۇ، ئەبۇ سوفيان: «بۇ يەردىن كېتەيلى!» دەۋاتاتتى. دەرھال ئۇنى ئۆلتۈرۈش خىيالىمغا كەلدى. ئوقتاندىن بىر تال ئوق چىقاردىم ۋە ئۇنى ئاتەشنىڭ يورۇقىدىن پايدىلىنىپ قارىغا ئالماقچى بولدۇم. ئەمدى ئاتاي دەپ تۇرۇشىمغا، رەسۇلۇللاھنىڭ: «مېنىڭ قېشىمغا يېنىپ كەلگۈچە بىر ۋەقە چىقارمايسەن!» دېگىنى ئېسىمگە كەلدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئىشىمدىن ۋاز كەچتىم. ئۆزەمنى تېخىمۇ جاسارەتلىك ھېس قىلدىم. مۇشرىكلەرگە سوقۇلۇپ يۈرۈپ ئاتەشنىڭ قېشىدا ئولتۇردۇم. كۆرۈلۈپ باقمىغان بوران ۋە ئاللاھ تائالاھنىڭ يوشۇرۇن ئەسكەرلىرى پەرىشتىلەر ئۇلارغا قىلىدىغىنىنى قىلىۋاتاتتى. بوراننىڭ دەستىدىن چېدىرلىرى ئۆرۈلۈپ، ئاتەشلىرى ئۆچۈپ قالاتتى. بىر چاغدا مۇشرىك قوشۇنىنىڭ قوماندانى ئەبۇ سوفيان ئورنىدىن تۇرۇپ، «ئىچىڭلاردا پايلاقچى، جاسۇسلار بولىشى مومكىن، دىققەت قىلىڭلار، ھەر كىم ئۆزىنىڭ قېشىدىكى ئادەمگە دىققەت قىلسۇن! ھەر كىم يېنىدا ئولتۇرغان كىشىنىڭ قولىنى تۇتسۇن» دېدى. ئەبۇ سوفيان ئارىلىرىغا بىر ناتونۇشنىڭ كىرگەنلىكىدىن خەۋەر تاپقاندەك ئىدى. مەن دەرھال قولىمنى ئىككى تەرەپكە سوزۇپ، ئىككى تەرىپىمدىكى كىشىنىڭ قولىنى تۇتۇپ ئۇلاردىن بۇرۇن ئىسىملىرىنى سورىدىم. شۇنداق قىلىپ مېنى تونۇپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالغان بولدۇم.

ئاخىرىدا ئەبۇ سوفيان قوشۇنىغا: «ئەي قۇرەيشلەر! سىلەر تۇرىدىغان بىر يەردە ئەمەس، ئاتا ۋە تۆگىلەر ئۆلۈشكە باشلىدى. ئاچارچىلىق ھەر تەرەپنى قاپلىدى. بوران-چاپقۇندىن بېشىمىزغا كەلگەنلەرنى كۆرۈپ تۇرۇپسىلەر، دەرھال قايتايلى!» دەپ تۆگىسىگە مىندى. مۇشرىك قوشۇنى پەرىشان بولغان ھالدا، مەككىگە قاراپ ھەرىكەت قىلدى. ئۇلارنىڭ ئۈستىگە قۇم ۋە ئۇششاق تاشلار يېغىۋاتاتتى.[179] مۇشرىك قوشۇنى چېكىنىشى بىلەن مەنمۇ رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا قاراپ ماڭدىم. يولنىڭ يېرىمىغا كەلگەندە، ماڭا يىگىرمە ئەتراپىدا ئاق رەڭلىك كىيىملەر كىيگەن ئاتلىق پەرىشتىلەر ئۇچرىدى. ئۇلار ماڭا: «رەسۇلغا خەۋەر بەرگىن ئاللاھ تائالاھ ئۇلارنى پەرىشان قىلدى...» دېدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا قايتىپ كەلگەن ۋاقتىمدا، قېلىن بىر ئەدىيالنىڭ ئۈستىدە ناماز قىلىۋاتاتتى. مەن قايتىپ كېلەر-كەلمەيلا، باشتىكى ئاچلىق ۋە سوغۇقنى ھېس قىلىشقا باشلىدىم. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ناماز قىلغاندىن كېيىن، نېمە خەۋەر ئېلىپ كەلگىنىمنى سورىدى. مەن ئۇلارنىڭ ئىچىگە چۈشكەن پەرىشانلىقنى ۋە ئۇلارنىڭ چېكىنگەنلىكىنى خەۋەر قىلدىم. رەسۇلۇللاھ، بۇ خەۋەرنى ئاڭلاپ سۆيۈنگەنلىكىدىن چىرايىغا كۈلكە يۈگۈردى. كۈنلەر بويى ئۇيقۇسىز ئىدۇق، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مېنىمۇ يېنىغا ئېلىپ، ئۈستىدىكى ئەدىيالنىڭ بىر ئۇچىنى ماڭا ئارتىپ قويدى. ئۇ ئاخشىمى شۇ پەدىسىدە ئۇخلاپ قالدۇق. تاڭ ئېتىشى بىلەن رەسۇلۇللاھ مېنى ئويغاتتى. مۇشرىك قوشۇنىدىن ئەسەر قالمىغان ئىدى. ئۇلار مەككىگە بارغىچە، كۈچلۈك قۇم-بوراننىڭ زەربىسىگە ئۇچرىدى، يول بويى تەكبىر ئاۋازلىرى ئۇلارنىڭ قۇلاق تۈۋىدىن كەتمىدى.

قۇرەيش قەبىلىسى چېدىرلىرىنى سۆكۈپ چېكىنىشى بىلەن ئۇلارغا ئەگىشىپ كەلگەن باشقا قەبىلىلەرمۇ چېكىنگەن ئىدى. مەڭگۈ ئۇنتۇلمىغۇدەك بىر مەغلۇبىيەتكە دۇچ كەلگەن ئىدى. ئۇلار بۇ پەرىشانلىقتا قالغاندا بولسا، كائىناتنىڭ ئەپەندىسى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز، مۇبارەك ئاسخابى بىلەن ئاللاھ تائالاھقا شۈكۈر سەجدىسىگە باش ئۇرۇپ، ئاللاھقا بولغان چەكسىز مىننەتدارلىقىنى بىلدۈرىۋاتاتتى. مۇجاھىتلار، «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى ئىچىدە نۇرلۇق مەدىنىگە قاراپ يول ئالدى. مەدىنە كوچىلىرى بىردىنلا باللارنىڭ ئىشخال قىلىشىغا ئۇچرىدى، ئۇلار كائىناتنىڭ سۇلتانىنى، تاغىلىرىنى، ئاكىلىرىنى ۋە مۇبارەك دادىلىرىنى كۆرۈش ئۈچۈن چىققان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تەبەسسۇم بىلەن ئۇلارغا قارايتتى...

خەندەك ئۇرۇشىدا ئالتە شېھىت بېرىلگەن ئىدى... بۇ ئۇرۇش ھەققىدە ئاللاھ تائالاھ: «ئاللاھ تائالاھ ئۇ كاپىرلارنى (خەندەك ئۇرۇشىدىكى) ھېچقانداق بىر غەلىبىگە ۋە خەيرلىككە يەتكۈزمەيدىغانلىقى ھالدا، ئۇلارنى غەزەپ-نەپرىتى بىلەن چېكىنىشكە

---

[179] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I،489.

مەجبۇر قىلدى. شۇنداق قىلىپ ئاللاھ تائالاھ، (پەرىشتىلەر ۋە بوران بىلەن) ئۇرۇشتا غەلىبە قازىنىش ئۈچۈن، مۆمىنلەرگە ياردەمچى بولدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەر نەرسىگە كۈچى يېتىدۇ، ئۇ ھەر نەرسىگە قادىردۇر. (ئاخزاپ سۈرىسى، 25-ئايەت، مەنىسى)

ئەي ئىمان ئېيتقانلار! ئاللاھ تائالاھنىڭ سىلەرگە بەرگەن نىممەتلىرىنى ئېسىڭلارغا ئېلىڭلار! ئۇ ۋاقىت سىلەرگە قوشۇنلار ھۇجۇم قىلغان ئىدى (خەندەك ئۇرۇشى). بىز ئۇلارغا كۈچلۈك بىر بوران ۋە سىلەر كۆرەلمىگەن پەرىشتىلەر قوشۇنىنى ئەۋەتكەن ئىدۇق... (ئاخزاپ سۈرىسى، 9-ئايەت، مەنىسى)» دىگەن ئايەتلەرنى چۈشۈردى.

بۇ ئۇرۇشتىن كېيىن، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، «بۈنىڭدىن كېيىن نۆۋەت سىلەرگە كەلدى، ئەمدى قۇرەيش سىلەرگە قايتا ئۇرۇش قىلىشقا پېتىنالمايدۇ» دىدى.

# بەنى كۇرەيزا يەھۇدىلىرى

رەسۇل ئەكرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەﷲم ئەپەندىمىز، مەدىنە مۇنەۋۋەرگە قايتىپ كېلىشى بىلەن، ھەزرەتى ئايشە ۋالىدەمىزنىڭ ئۆيىگە كەلدى. مۇبارەك تېنى توپا-چاڭ بولغان ئىدى، زىرىخنى ۋە قىلىچلىرىنى چىقارغاندىن كېيىن يۇيۇندى. دەل شۇ ۋاقىتتا، ھەزرەتى دىھيە سىماسىدا ئۈستىگە زىرىخ كىيگەن ۋە قىلىچ ئاسقان بىر ئاتلىق ئەسكەر كىرىپ كەلدى. بۇ جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭ قېشىغا كېلىشى بىلەن، «ئەي ئاللاھ تائالاھنىڭ رەسۇلى! جانابى ئاللاھ، سېنىڭ كۇزەيرا ئوغۇللىرىغا دەرھال ھۇجۇم قىلىشىڭنى ئەمىر قىلدى» دەپ تەبلىغ قىلدى. كائىناتنىڭ سۇلتانى ھەزرەتى بىلالنى چاقىرتىپ، ئاسخابى كېرەمگە خەۋەر بېرىش ئۈچۈن، «ئەي ئاسخابىم! ئورنىڭلاردىن تۇرۇڭلار! ئات ۋە تۆگىلىرىڭلارغا مىنىڭلار! ئىتائەت قىلغانلار ئەسىر نامىزىنى كۇزەيرا ئوغۇللىرىنىڭ يۇرتىدا قىلسۇن!» دەپ ئەمرىنى يەتكۈزدى.

ھەببى ئەكرەم ئەپەندىمىز، دەرھال زىرىخنى كىيىپ، قىلچىنى ئالدى. دوبۇلغىسىنى كىيىپ، بىر قولىغا قالقان، بىر قولىغا نەيزە ئالغان ھالدا ئاسخابىغا قاراپ ئات چاپتۇردى. ھەزرەتى ئالىغا بايراق تۇتقۇزۇپ، ئۇلارنى بىرىنچى سەپ قىلىپ، كۇزەيرا ئوغۇللىرىغا قارشى ئەۋەتتى. ھەر ۋاقىت ئادەتلەنگىنى بويىچە ھەزرەتى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۈممى مەكتۇمنى مەدىنىگە ۋەكىل قىلىپ قويۇپ قويدى.[180]

مۇبارەك ئاسخابى، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىنى ئارىسغا ئېلىپ، «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» تەكبىرلىرى ئىچىدە مەدىنىدىن ئايرىلدى. يولدا گانىم ئوغۇللىرى بىلەن دوقۇرشىپ قالدى. ئۇلار تولۇق قوراللىنىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ساقلاۋاتاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا: سىلەرگە بىرسى ئۇچرىدىمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇلار: يا رەسۇلۇللاھ! بىزگە دىھيە كەلبى ئۇچرىدى. ئىگەرلىك بىر ئاق خىچىر مىنىۋاپتۇ. خىچىرنىڭ ئۈستىدە ئەتلەستىن بىر توقۇم بار ئىدى، دىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ئۇلارغا: ئۇ جەبرائىلدۇر. مېنىڭ كۇرەيزاغا بېرىشىمنى ئەمىر قىلدى. ئۇلارنىڭ قەلئەلىرىنى تەۋرىتىپ قەلبلىرىگە قورقۇنچ سالسۇن دەپ... بۇيرىدى. كۇرەيزا ئوغۇللىرىنىڭ قەلئەسىگە بارغۇچە ئىسلام قوشۇنىنىڭ سانى ئۈچ مىڭغا ئۇلاشتى.

ھەزرەتى ئالى ئىسلام بايرىقىنى كۇزەيرا ئوغۇللىرىنىڭ قەلئەسى ئالدىغا قادىدى. بۇنى كۆرگەن يەھۇدىلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى لەنەتلىگەن سۆزلەرنى قىلدى. ھەزرەتى ئالى ئەھۋالنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سۆزلەپ بەردى. رەسۇل ئەكرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەﷲم ئەپەندىمىز، ئۈچ مىڭ كىشىلىك قوشۇن بىلەن ئۇ يەرگە يېتىپ كەلگەندىن كېيىن، ئۇلارغا مەرھەمەت قىلىپ ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلدى. يەھۇدىلار بۇ گۈزەل تەكلىپنى قوبۇل قىلمىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ، «ئۇنداق بولسا، ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلۇنىڭ بۇيرىقىغا ئىتائەت قىلىپ، قەلئەدىن چىقىپ تەسلىم بولۇڭلار!» دىگەن ئەمرىگىمۇ پىسەنت قىلمىدى. شۇنىڭ بىلەن ئوقياچىلارنىڭ ئەڭ ئۇستىسى بولغان ساد بىن ئەبى ۋاككاس ھەزرەتلىرىگە: «ئەي ساد! ھۇجۇمغا ئۆتۈپ ئۇلارنى ئوققا تۇت!» دىدى. ھەزرەتى ساد ۋە باشقا ئوقياچىلار، تەكبىر سادالىرى ئىچىدە قەلئەنى ئوققا تۇتتى. يەھۇدىلارمۇ ئوقيا ۋە تاشلار بىلەن قايتۇرما ھۇجۇمغا ئۆتتى. مۇسۇلمانلار ئاجىز قالغاندا كەينىدىن پىچاق سالىدىغان، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئېتىراپ قىلمايدىغان بۇ يەھۇدى گۇرۇھنىڭ قەلئەدىن چىقىپ ئۇرۇش قىلغۇدەك جاسارىتى يوق ئىدى.

ئۇرۇش مۇھاسىرە شەكلىدە داۋام قىلدى. ئىسلام ئەسكەرلىرى ئىچىدىكى مۇناپىقلار، قەلئەگە يوشۇرۇن خەۋەر يوللاپ، «ھەرگىزمۇ تەسلىم بولماڭلار! مەدىنىدىن كەت دىسمۇ كەتمەڭلار! ئەگەر ئۇرۇشنى داۋام قىلساڭلار بىز پۈتۈن كۈچىمىز بىلەن سىلەرگە ياردەم قىلىمىز، ھىچ نەرسىمىزنى سىلەردىن ئايىمايمىز، ئەگەر سىلەرنى مەدىنىدىن چىقارسا، بىزمۇ سىلەر بىلەن بىللە چىقىپ

[180] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،228؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I،497؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،74؛ سۈھەيلى، ئەر راۋزۇل-ئۇنۇف، III،436.

كېتىمىز!...» دېيىشەتتى. بۇ خەۋەر بىلەن مۇناپىقلارنىڭ ياردىمىدىن ئۈمىت كۈتكەن يەھۇدىلار، مۇداپىيەنى داۋاملاشتۇردى. مۇھاسىرە قىلىش داۋام قىلدى. بىر ئايغا قەدەر ۋاقىت ئۆتكەن بولسىمۇ مۇناپىقلاردىن ياردەم كەلمىدى. يۈرەكلىرىگە قورقۇنچ ئولۇشۇپ سۈلھى تۈزۈشنىڭ پېيىغا چۈشۈشتى.

سۈلھىنى تۈزمەك ئۈچۈن، نەبباش بىن كايىس ئىسىملىك بىر يەھۇدى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ: يا مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام)! نادىر ئوغۇللىرىغا كۆرسەتكەن مەرھەمىتىڭنى بىزگىمۇ كۆرسىتىڭ، مال-دۇنيارىمىز ۋە قورال-ياراقلىرىمىز سىلەرنىڭ بولسۇن! قورال-ياراق بەدىلىگە ھەر ئائىلىدىن بىر تۆگە مال بېسىپ كېتىشىمىزگە يول قويۇڭ، پەقەت شۇ جېنىمىزدىن كېچىڭ! بالا-چاقىمىز بىلەن يۇرتنى تاشلاپ چىقىپ كېتىشكە روخسەت قىلىڭ!... دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ياق، بۇ تەكلىپنى قوبۇل قىلمايمەن! دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ يەنە: بولدى يۈكلەرنى ئېلىشتىن ۋاز كەچتۇق، جېنىمىز بىلەن بالا-چاقىمىزنى ئېلىپ كېتىشىمىزگە روخسەت قىلىڭ، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ياق، مېنىڭ ھۆكۈمىمگە شەرتسىز بويۇن ئېگىش ۋە تەسلىم بولۇشتىن باشقا چارەڭلەر يوق!» دىدى. نەبباش يەھۇدىسى، ئىلاجىسىز ھالدا قەلئەگە قايتتى ۋە ئەھۋالنى مەلۇم قىلدى. كۆرەيزا ئوغۇللىرى بۇ قېتىم قاتتىق پەرىشانلىقتا مەھكۇم بولدى.[181]

ئاقسۆڭەكلىرىدىن كاب بىن ئەسەد، ئىنسابىغا كېلىپ، قەۋمىگە شۇنداق بىر تەكلىپتە بولدى. «ئەي قەۋمىم! سىلەر كۆرگىنىڭلاردەك، بېشىمىزغا چوڭ بىر پالاكەت كەلگەن بولدى. بۇ ئەھۋالدا سىلەرگە ئۈچ تۈرلۈك نەسىھەتىم بار، بۇلاردىن ئۆزەڭلارغا ياققان بىرسىنى تاللاپ شۇنىڭغا قاراپ ھەركەت قىلىڭلار! بىرىنچىسى: شۇ زاتقا مايىل بولۇپ، ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئېتىراپ قىلايلى! قەسەم قىلايكى ئۇنىڭ ئاللاھ تائالاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ۋە كىتاپلىرىمىزدا خۇسۇسىيەتلىرىنى بايان قىلغان پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپتۇق. ئەگەر ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتساق، قېنىمىز، ئاياللىرىمىز، باللىرىمىز ۋە ماللىرىمىزدىن قۇرۇق قالمايمىز. بىزنىڭ ئۇنىڭغا مايىل بولماسلىقىمىزنىڭ بىردىنبىر سەۋەبى بولسا، ئەرەپلەرگە بولغان ئۆچمەنلىك ۋە قىزغانچۇقلۇق ۋە ئۇنىڭ ئىسرائىل ئوغۇللىرىدىن بولمىغانلىقىدۇر. ھالبۇكى بۇ ئاللاھ بىلىدىغان بىر ئىشتۇر. كېلىڭلار، ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرەيلى!...» دىدى. يەھۇدىلار ھەممىسى دىگۈدەك بىرلىكتە قارشى چىقتى ۋە «بولمايدۇ! بىز ئۆزىمىزدىن باشقىسىغا مايىل بولمايمىز!» دېيىشتى.

بۇ قېتىم كاب: «ھەممەيلەن باللىرىمىزنى ۋە ئاياللىرىمىزنى ئۆلتۈرۈپ، ئارقىمىزدا تارتىشقۇدەك بىر كىشى قالمىغان ھالەتتە، مۇسۇلمانلار بىلەن تاكى ئۆلگىچە ئېلىشايلى!...» دەپ ئىككىنچى تەكلىپىنى ئوتتۇرغا قويدى. يەھۇدىلار بۇ تەكلىپنىمۇ رەت قىلدى.

بۇ قېتىم كاب: «بۈگۈن شەنبە كېچىسى، مۇسۇلمانلار بىزنىڭ بۇ كېچە ئۇرۇش قىلمايدىغانلىقىمىزنى بىلگەنلىكى ئۈچۈن، خاتىرجەم ۋە ئەركىن بولغان بولىشى مومكىن. بىز قىلچلىرىمىزنى كۆتۈرۈپ، بىرلىكتە ئىشىكتىن چىقايلى. مۇشۇنداق تۇيۇقسىز بىر ھۇجۇم بىلەن ئۇلارنى يېڭەلىشىمىز مومكىن!...» دەپ ئۈچىنچى تەكلىپىنى ئوتتۇرغا قويدى. يەھۇدىلار بىز شەنبە كۈنىدىكى قائىدىمىزنى بۇزالمايمىز دەپ ئۈچىنچى تەكلىپنىمۇ رەت قىلدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن پەقەت، ئەسىد ۋە سالەبە ئىسىملىك ئىككى قېرىنداش ۋە تاغىلىرىنىڭ ئوغلى، ئەسەد تۇنجى تەكلىپنى قوبۇل قىلىپ مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندى. ئۇلار قەلئەدىن چىقىپ ئاسخابى كېرەمنىڭ ئارىسىغا قېتىلدى.[182]

يەھۇدىلار ئۆز-ئارا ئۇزۇن تارتىشقاندىن كېيىن، تەسلىم بايرىقىنى كۆتۈرۈپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھەقلىرىگە ھۆكۈم بېرىش ئۈچۈن، ئۆزلىرىگە بىر ھاكىم تەيىنلەشنى تەلەپ قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇلارغا، ئاسخابى ئىچىدىن ئۆزلىرى خالىغان بىرسىنى ھاكىم قىلىپ تاللاشنى ئەمىر قىلدى. ئۇلار ساد بىن مۇئازنىڭ ھاكىم بولۇشنى خالايدىغانلىقىنى بىلدۈرشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ ئارزۇسىغا بىنائەن ساد بىن مۇئاز ھەزرەتلىرىنى چاقىرتىپ كەلدى.

ساد بىن مۇئاز خەندەك ئۇرۇشىدا ئېغىر يارىلانغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنى مەسچىد نەبىدە بىر چىدىر ئىچىدە داۋالاۋاتاتتى. ھاكىم بولۇپ تەيىنلىنىشى بىلەن، سادنى زەمبىل بىلەن كۆرەيزا قەلئەسىگە ئېلىپ كەلدى. يولدا ھەزرەتى ساد، ئۆز-ئۆزىگە: «قەسەم قىلايكى، ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىدا، ھىچ بىر شىكايەتچىنىڭ شىكايىتىگە قۇلاق سالمايمەن!» دەيتتى. رەسۇل ئەكرەمنىڭ يېنىغا كەلگەندە زەمبىلدىن چۈشۈرۈلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي ساد! شۇلار سېنىڭ ھۆكۈمىڭگە قاراپ تەسلىم بولۇشنى قارار قىلدى. قېنى ئۇلار ھەققىدىكى ھۆكۈمنى ماڭا بىلدۈرگىن! دىدى. ساد بىن مۇئاز بولسا: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ھۆكۈم بېرىشتە ئاللاھ تائالاھ ۋە رەسۇلى ئەڭ ئۇيغۇندۇر، دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: بۇلار ھەققىدە ھۆكۈم چىقىرىشنى ئاللاھ تائالاھ ساڭا تاپشۇردى، دىدى. ساد بىن مۇئاز، يەھۇدىلارنىڭ ھۆكۈمگە رازى بولىدىغانلىقى توغرىسىدا كەسكىن ۋەدە ئالدى. ھەر

---

[181] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،460،I.
[182] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،235،II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،501،II؛ سۇھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،439،III.

ئىككى تەرەپ بېرىلىدىغان ھۆكۈمنى تەقەززالىق بىلەن كۈتتۇاتاتتى. شۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى ساد، ئۇلۇغلىقنى كۆرسەتكەن، ھەممەيلەننى ھاڭ-تاڭ قالدۇرغان، ئۆز زاتىغا لايىق «مېنىڭ ھۆكۈمۈم شۇكى، ئەقلى ۋە بويىغا يەتكەن پۈتۈن ئەركەكلەرنىڭ كاللىسى كېسىلسۇن! بالىلار ۋە ئاياللار ئەسىر ئېلىنسۇن، مال-دۇنيالار مۇسۇلمانلارغا تەقسىم قىلىنسۇن!...» دېگەن ھۆكۈمنى چىقاردى.

بۇ كەسكىن ھۆكۈم ئالدىدا، يەھۇدىلار تۇرغان يېرىدا داڭ قېتىپ قالدى. چۈنكى ئۇلارنىڭ كىتابىدا، بۇ ئازغۇنلۇقتا قالغانلارغا بېرىلىدىغان جازالاردىن بولۇپ، «شەھەرنىڭ قېشىغا بىرىپ ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلغاندا ئۇلارنى سۈلھىگە دەۋەت قىلغىن. بۇنى قوبۇل قىلىپ ئىشىكلىرنى ئاچسا، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ساڭا تۆلەم تۆلىسۇن ۋە خىزمەت قىلسۇن. ئەگەر ئۇرۇش قىلىشقا قارار بەرسە، ئۇلارنى مۇھاسىرەگە ئالغىن. ئاللاھ تائالاھنىڭ ياردىمى بىلەن ئۇلارنى مەغلۇپ قىلغان ۋاقىت، ئەركەكلىرىنىڭ ھەممىسنى قىلىچتىن ئۆتكۈز. ئاياللىرىنى، بالىلىرىنى ۋە ماللىرىنى غەنىمەت ئورنىدا ئالغىن!...» دەپ يېزىلغان ئىدى.

ساد بىن مۇئاز ھەزرىتىلىرنىڭ ھۆكۈمى، ئىلاھى ھۆكۈمگە ئۇيغۇن كەلگەنلىكى ئۈچۈن، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئۇنىڭ ھۆكۈمنى: «سەن، ئۇلارنىڭ ھەققىدە ئاللاھ تائالاھنىڭ، يەتتە قات كۆك ئۈستىدە، لەۋھى ماھفۇزدىكى ھۆكۈمنى بەردىڭ!» دەپ تەبرىكلىدى.

يەھۇدىلار ئۆز كىتاپلىرىدا يېزىلغان بۇ ھۆكۈمگە قارشى چىقالمىدى. ئەقلى ۋە بويىغا يەتكەن پۈتۈن ئەركەكلەر باغلىنىپ جازا مەيدانىغا كەلتۈرۈلدى. ئاياللار، بالىلار ۋە ماللار ئاسخابى كېرەمگە تەقسىم قىلىندى.[183]

شۇنداق قىلىپ مۇسۇلمانلارنى ئەڭ ناچار ۋاقىتلاردا ئارقىدىن پىچاقلىغان، تۈزۈلگەن شەرتنامىلەرنى بۇزغان، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى بالىلىق چېغىدىن تارتىپ، ئۇنىڭ مۇبارەك جېنىنى يوق قىلىشقا ئۇرۇنغان بۇ قەۋم مەدىنىدىن تازلانغان بولدى. ئاسخابى كېرەم، ھۇزۇر ۋە خوشاللىق ئىچىدە، نۇرلۇق مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقتى...

ئەسىرلەر ئارىسىدىكى بىر ئايال، مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندى. ئۇنىڭ بۇ ئىشىدىن سۆيۈنگەن پەيغەمبەرىمىز، ئۇنىڭمۇ سۆيۈنشى ۋە جەننەت دەرىجىسىنىڭ ئۆرلىشى ئۈچۈن ئۇنى ئەمرىگە ئالدى. ئۇ ھەزرىتى رەيھان ۋالىدەمىز ئىدى.[184]

## ساد بىن مۇئازنىڭ شاھادىتى

ساد بىن مۇئاز، بەنى كۇزەيرا يەھۇدىلىرى ھەققىدە ھۆكۈم چىقارغاندىن كېيىن، چېدىرغا ئېلىپ كېلىندى. يارىسى ئېغىرلاپ ئەھۋالى ناچارلاشقان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنى قۇچاقلىغان ھالدا: «ئاللاھىم! ساد سېنىڭ رازىلىقىڭ ئۈچۈن، سېنىڭ يولۇڭدا جىھات قىلدى. رەسۇلۇڭنى تەستىقلىدى، ئۇنىڭغا ئاسانلىق بەرگىن...» دەپ دۇئا قىلدى. ساد بىن مۇئاز ھەزرىتىلىرى، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىنىڭ بۇ سۆزلىرنى ئاڭلىشى بىلەن كۆزلىرنى ئېچىپ، «يا رەسۇلۇللاھ! ساڭا سالىمىم ۋە ھۆرمىتىم بولسۇن، سېنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەق پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىڭگە شاھادەت ئېيتىمەن» دەپ پىچىرلىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ساد بىن مۇئازنىڭ يېقىنلىرى ئۇنى ئابدۇلەشھەل ئوغۇللىرىنىڭ ئۆيىگە ئېلىپ كەتتى. ئۇ كېچە ئۇنىڭ يارىسى ئېغىرلاشقان ئىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كېلىپ، «يا رەسۇلۇللاھ! بۈگۈن سېنىڭ ئۈممىتىڭدىن بىرسى ۋاپات بولدى ۋە پەرىشتىلەر ئارىسىدا تەبرىكلەنگەن ئۇ كىشى كىم؟» دەپ سورىدى. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، دەرھال ساد بىن مۇئازنىڭ ھال-ئەھۋالىنى سورىدى. ئۇنىڭ باشقا بىر يەرگە يۆتكەپ كېتىلگەنلىكىنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، يېنىدا باشقا ساھابىلار بولغان تەغدىردىمۇ، ساد بىن مۇئازنىڭ تۇرغان يېرىگە قاراپ ماڭدى. ئەپەندىمىز تولىمۇ ئىشتىك ماڭغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئارقىسىدىن ئەگىشىپ كەلگەن ئاسخابى: بىز يېتىشەلمىدۇق، يا رەسۇلۇللاھ! دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: پەرىشتىلەر، خانزالىنىڭ جىنازىسىغا بىزدىن بۇرۇن بارغاندەك، سادنىڭ جىنازىسىغىمۇ بىزدىن بۇرۇن يېتىپ بارىدۇ. بىز بۇرۇن بارالمايمىز، دەپ ئىشتىك ماڭغانلىقىنىڭ سەۋەبنى ئېيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ساد بىن مۇئازنىڭ يېنىغا يېتىپ كېلىشى بىلەن ئۇنى ۋاپات بولغان ھالەتتە كۆردى. ئۇنىڭ بېشىغا كېلىپ، ئۇنىڭ كېلىپ چىقىشىنى سۆزلىگەچ، «ئەي ئەبۇ ئامىر! سەن رەئىسلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئىدىڭ، ئاللاھ تائالاھ ساڭا سائادەت، بەرىكەت ۋە خەيىر-ئېھسان ئاتا قىلسۇن! ئاللاھ تائالاھقا بەرگەن

---

[183] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،75؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،294،S.VI.

[184] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،245،II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،519،II؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،75.

ۋەدەگىگە ئەمەل قىلدىڭ، ئاللاھ تائالاھمۇ ساڭا مۇكاپاتىنى بېرىدۇ!» دىدى. بۇ چاغدا ساد بىن مۇئازنىڭ ئانىسى يىغلاپ تۇرۇپ شۇ مەرسىيەنى ئوقىدى.[185]

ئەمدى قانداقمۇ چىداي،
ۋاي ئانىسىنىڭ ھالى.
سەۋرە قىلماق بەكمۇ تەس،
يىغلايمەن بېشىغا كەلگەننگە!...

ئەسلەم بىن خارىس: «رەسۇلۇللاھ، ساد بىن مۇئازنىڭ ئۆيىگە كەلدى. بىز ئىشىك ئالدىدا ساقلاپ تۇراتتۇق. رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز چوڭ-چوڭ قەدەم ئېلىپ ئۆيىگە كىرىپ كەلدى. بىزمۇ ئۇنىڭ ئارقىسىدىن كىردۇق، ئۇ بىزگە توختاشقا ئىشارەت بەردى، بىز ئارقىمىزغا چېكىندۇق، ئىچىدە سادنىڭ مېيىتىدىن باشقا ھېچكىم يوق ئىدى. رەسۇلۇللاھ، ئىچىدە بىر مۇددەت تۇرغاندىن كېيىن تالاغا چىقتى. ئەنسىرىگەن ئىدىم ۋە: يا رەسۇلۇللاھ! يوغان قەدەم بىلەن مېڭىپ كىرىشىنىڭ نىمە مەنىسى بار؟ دەپ سورىدىم. ئۇ: بۇنداق قايىنام-تاشقىنلىق بىر مەجلىستە بولۇپ باقمىغان ئىدىم. پەرىشتىلەردىن بىرسى مېنى قانىتىغا ئېلىپ تۇردى، مەن پەقەت شۇ يەردە بوش يەر تېپىپ ئولتۇرالىدىم، دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ساد بىن مۇئاز ھەققىدە سۆزلىگەندىن كېيىن، ‹ساڭا خەيىرلەر بولسۇن يا ئەبا ئامىر! ساڭا خەيىرلەر بولسۇن يا ئەبا ئامىر! ساڭا خەيىرلەر بولسۇن يا ئەبا ئامىر!› دىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇنىڭ ۋاپاتىدىن كۆڭلى تولىمۇ يېرىم بولدى. ياش تۆكۈپ يىغلىدى. جىنازە نامىزىغا پۈتۈن ئاسخابىنى يىغىپ نامىزىنى ئۆزى چۈشۈردى. تاۋۇتىنى كۆتۈردى. ئاسخابى كېرەم ساد بىن مۇئازنىڭ تاۋۇتىنى كۆتۈرگەندە: يا رەسۇلۇللاھ! بىز بۇنداق يېنىك تاۋۇتنى كۆرۈپ باقمىغان ئىدۇق! دىيىشتى. پەيغەمبەر: پەرىشتىلەر ئۇنى كۆتۈرۋاتىدۇ، دىدى. ئۇنىڭ جىنازىسىنى كۆتۈرۈپ ماڭغاندا، مۇناپىقلار: نىمىدىگەن يېنىك، دەپ مەسخىرە قىلدى. پەيغەمبەر: ئۇنىڭ جىنازىسىغا يەتمىش مىڭ پەرىشتە چۈشتى. ھازىرغىچە يەر يۈزىگە بۇنىڭدەك كۆپ ساندا چۈشۈپ باقمىغان ئىدى، دىدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ئەبۇ سائىدىل ھۇدرى بۇۋىسىدىن: «ساد بىن مۇئازنىڭ قەۋرىسىنى كولىغانلاردىن بىرسى ئىدىم. ئۇنىڭغا قەبرە كولاشقا باشلىغان ۋاقتىمىزدا، قەبرىسى خۇش-پۇراقلار چېچىپ تۇراتتى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى. شۇراھبىل بىن ھەسەنەمۇ: «ساد بىن مۇئازنى دەپنە قىلغان ۋاقىتتا، بىرەيلەن قەبرىدىن بىر ئوچۇم توپا ئالغان ئىدى. كېيىن ئۇنى ئۆيىگە ئېلىپ بېرىشى بىلەن ئۇ توپا ئىپاردەك پۇراشقا باشلىغان ئىدى، جىنازىسىنى قەبرىگە چۈشۈرىۋاتقاندا، ئۇنىڭ بېشىدا تۇرغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك كۆزلىرى ياشقا تولغان ئىدى، ئۇ ساقاللىرىنى سىلاپ كۆڭلى بۇزۇلغان ئىدى. ساد بىن مۇئازنىڭ ئۆلۈمىدىن ئەرىش تىترەپ كەتكەن ئىدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

بىر قېتىم پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە تولىمۇ قىممەتلىك بىر كىيىم سوۋغات قىلىنغان ئىدى. ئاسخابى كېرەم نىمىدىگەن چىرايلىق دىگەندە، «ساد بىن مۇئازنىڭ جەننەتتىكى قول ياغلىقلىرى بۇنىڭدىن مىڭ گۈزەل» دىدى.

ھىجرەتنىڭ بەشىنچى يىلىدىكى مۇھىم ۋەقەلەردىن بىرى بولسا، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، دۇمەتۇل-جەندەل دىگەن يەردە ياشايدىغان ۋە شامغا بېرىپ-كېلىدىغان يولۇچىلارنى پاراكەندە قىلىدىغان، مەدىنە مۇنەۋۋەرگە كېلىپ-كىتىپ تۇرىدىغان تىجارەتچىلەرگە تەھتىت ياراتقان قەبىلىلەرگە مىڭ كىشىلىك بىر قوشۇن بىلەن يۈرۈش قىلىشى ئىدى. ئىسلام قوشۇنىنىڭ يېتىپ كەلگەنلىكىنى ئاڭلىغان قەبىلىلەر قاچتى. شۇنداق قىلىپ بۇ يەردە بىر قانچە كۈن قالغاندىن كېيىن مەدىنىگە قايتىشتى.[186]

رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز، زىلكادە ئېيىدا، زەينەپ بىنتى جاھش بىلەن توي قىلدى.[187] بۇ يىل ھىجاپ ھەققىدە ئايەت كەرىمىلەر نازىل بولدى ۋە مۇسۇلمان ئايالالارغا ئەركەكلەردىن خالى تۇرۇش ئەمرى چۈشۈرۈلدى.[188] بۇنىڭ بىلەن بىرگە مۇناپىقلار ھەزرىتى ئايىشە ۋالىدەمىز ئۈستىدىن تۆھمەت قىلدى. ھەتتا بەزى مۇسۇلمانلار بۇ تۆھمەتكە ئالدىنىپ قالغان ئىدى. شۇنىڭ بىلەن ئايەت كەرىمىلەر نازىل بولۇپ، ھەزرىتى ئايىشە ئاقلىنىپ مۇناپىقلارنىڭ تۆھمەتلىرى پاش بولدى.[189] مەدىنە مۇنەۋۋەر ئەتراپىدا

185 ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II، 250.
186 ۋاكىدى، ئەل-مەغازى، I، 403؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II، 62.
187 [illegible] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII، 106
188 [illegible]
189 بۇخارى، «مەغازى»، 34؛ مۇسلىم، «تەۋبە»، 68؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI، 194؛ ۋاكىدى، ئەل-مەغازى، II، 431؛

ياشايدىغان مۆزەينە قەبىلىسى، ئەلچى ئەۋەتىپ مۇسۇلمان بولغانلىقىنى جاكارلىدى. شۇنداق قىلىپ ئۇلار مۇھاجىرلار قاتارىغا كىردى.[190] بۇ يىل يەنە يەر تەۋرەش ۋە ئاي تۇتۇلۇش ھادىسىسى مەيدانغا كەلدى. شۇنداقلا بۇ يىل ھەج قىلىش پەرز قىلىندى.

كۆكۈل خۇن بولدى ئىشقىڭدا بوياندىم يا رەسۇلۇللاھ،
قانداق چىدىدىم بۇ ئوتۇڭغا، بىلمەيمەن يا رەسۇلۇللاھ.
مەڭگۈلۈك بەزمىڭدە ھېچ تىنماس پىغاندىم يا رەسۇلۇللاھ،
جامالىڭ بىلەن شات ئەيلە كى ياندىم يا رەسۇلۇللاھ.

كۆيگەن قەلبىكە داۋادۇرسەن، تېپىلماس بىر شىپادۇرسەن،
مۇئەززەم ھەم بۈيۈكتۇرسەن، توغرا يول رەھبىرىدۇرسەن.
ئاللاھنىڭ ھەبىبىدۇرسەن، مۇ ھەممەت مۇستاپادۇرسەن،
جامالىڭ بىلەن شات ئەيلە كى ياندىم يا رەسۇلۇللاھ.

گۈل ئېچىلماس، شارقىرىتما ئاقماس، ئىلاھى نۇرۇڭ بولمىسا،
ئۇچەر ئالەم نەپەس ئالماس پەلەك، نەزمىرىڭ بولمىسا.
پىراق يىغلار ۋىسال يىغلار، مەڭگۈلەك سىمايىڭ بولمىسا،
جامالىڭ بىلەن شات ئەيلە كى ياندىم يا رەسۇلۇللاھ.

يامان دەدە

# ھۇدەيبىيە شەرتنامىسى

خەندەك ئۇرۇشىدىن كېيىن، ئىسلام دۆلىتىنىڭ كۈچىنى ئەتراپتىكى قەبىلىلەرنىڭ بىر قىسمى ئېتىراپ قىلدى. ئەمدى مۇسۇلمانلار بىلەن دوست بولۇشنىڭ ياكى مۇسۇلمان بولۇشنىڭ ئىستىقباللىق بىر يول ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىشتى. ئۇلاردىن بەزىلىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى سالالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم، ئىسلام دىنىنىڭ تارقىلىشى ئۈچۈن، ئاسخابىدىن ھەيئەتلەر تەشكىللەپ ئەتراپتىكى كىچىك قەبىلىلەرگە ئەۋەتتى. ھەتتا بەزى قەبىلىلەرگە ئۆزى باردى. دۇمەتۇل-جەندەل قەبىلىسىدەك بەزى قەبىلىلەر نەسىھەتلەرنى قوبۇل قىلىپ مۇسۇلمان بولدى. گاتافانلار، لىھيان ئوغۇللىرىدەك بەزى قەبىلىلەر ئىسلام قوشۇنى بىلەن ئۇرۇش قىلىشتىن قورقۇپ قېچىپ كەتتى. شۇنداق قىلىپ يىراق-يېقىندىكى قەبىلىلەرگە ئاگاھلاندۇرۇش بولۇپ قالدى.

ھىجرەتنىڭ ئالتىنچى يىلى، ئۇيىلاپ باقمىغان دەرىجىدە بىر قۇرغاقچىلىق بولدى، كۆكتىن بىر تامچە يامغۇرمۇ چۈشمىدى. بۇ سەۋەپتىن يەردە گىياھمۇ تاپقىلى بولمايتتى. ئىنسانلار ۋە ھايۋانلار ئاچارچىلىقتا دۇچ كەلگەن ئىدى. رامىزان شەرىپ ئېيىنىڭ بىر جۈمە كۈنى، كىشىلەر سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزگە: «يا رەسۇلۇللاھ! دۇئا قىلىڭ، ئاللاھ تائالا بىزگە يامغۇر ئاتا قىلسۇن!» دەپ مۇراجەت قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابى بىلەن چۈلدە ئەزانمۇ ئوقۇماستىن قامەتمۇ ئوقۇماستىن ئىككى رەكەت ناماز قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مۇبارەك ياغلىقىنى تەتۈر ئۆرۈپ، تەكبىر ئوقىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن مۇبارەك قوللىرىنى، يەڭلىرىدىن قولتۇقلىرى كۆرۈنگىدەك دەرىجىدە ئېگىز كۆتۈرۈپ، «ئەي ئاللاھىم! بىزگە يامغۇر ئاتا قىلغىن!...» دەپ دۇئا قىلىشقا باشلىدى. ئاسخابى كېرەم ئۇنىڭغا ئەگىشىپ «ئامىن! ئامىن!» دېيىشتى.

ئۇ چاغدا كۆك يۈزى ئاجايىپ ئوچۇق بولۇپ، بىر تال بۇلۇتتىنمۇ كۆرگىلى بولمايتتى. رەسۇل ئەپەندىمىز دۇئا قىلغاندىن كېيىن شامال چىقىپ، كۆك يۈزى ئاستا-ئاستا بۇلۇتلار بىلەن قاپلاندى. ئارقىدىنلا سىم-سىم يامغۇر يېغىشقا باشلىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى بۇ قېتىم: «ئاللاھىم! بۇ يامغۇرنى چېلەكلەپ قۇيغاندەك ياغدۇرغىن ۋە ھەققىمىزدە خەيرلىك قىلغىن» دەپ دۇئا قىلدى. دۇئادىن

[190] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،291.

كېيىن يامغۇر شارقىراپ يېغىشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابىلارنىڭ كىيىملىرىنىڭ هۆل بولمىغان يەرى قالمىدى. ئۆيگە قايتىپ كەلگىچە يامغۇر سۈيى هەر تەرەپتە كىچىك كۆلچەكلەرنى هاسىل قىلغان ئىدى. هەممەيلەن سۇلارنى كېچىپ يۈرۈشەتتى. يامغۇر داۋام قىلدى، ئۇ كۈنى، ئەتىسى... ئۆگۈنى... ئۇنىڭدىن كېيىنكى جۈمە كۈنى ئاسخابى كېرەم: «يا رەسۇلۇللاھ! يامغۇر سۈيىدىن ئۆيلىرىمىز يىقىلىشقا، هايۋانلىرىمىز سۇدا تۇنجۇقۇشقا باشلىدى. ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلغىن، يامغۇر توختىسۇن!...» دىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز كۈلۈمسىرىگەن هالدا، قوللىرىنى ئېگىز كۆتۈرۈپ: «ئاللاهىم! بۇ يامغۇرنى ئېلىپ كەتكىن، دەرەخلىرى قۇرۇپ كەتكەن يەرلەرگە، قاقاس دالالارغا ئەۋەتكىن!» دەپ دۇئا قىلدى. شۇنىڭ بىلەن بىر هەپتە ياققان يامغۇر ئاخىرى توختىدى. پەيغەمبەرىمىزنىڭ دۇئا قىلغان يەرلىرىگە يېغىشقا باشلىدى.

هىجرەتنىڭ ئالتىنچى يىلىنىڭ زىلكادە ئېيى ئىدى. بىر كۈنى كېچىدە مۇبارەك پەيغەمبىرىمىز چۈشىدە، ئاسخابى كېرەم بىلەن بىللە مەككىگە بېرىپ كەبە مۇئاززامنى زىيارەت قىلغانلىقى، بىر قىسمىنىڭ چاچلىرىنى كەستۈرگەنلىكىنى، بىر قىسمىنىڭ بولسا چاشلىرىنى چۈشۈرۈۋەتكەنلىكىنى كۆردى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، چۈشىنى ئاسخابىغا سۆزلەپ بېرىشى بىلەن ئاسخابى هاياجانغا چۆمۈلدى. هىجرەتتىن تارتىپ هازىرغىچە، تۇغۇلۇپ ئۆسكەن، ئاچچىق-تاتلىق گۈزەل ئەسلىمىلەرگە تولغان ئۇ يۇرتقا قايتىپ باراتتى. بەش ۋاقىت نامىزىدا قىبلە قىلغان، كېچە-كۈندۈز هەسرىتىنى چەككەن ئۇ مۇبارەك ۋە مۇقەددەس كەبىنى تاۋاپ قىلالايتتى. بۇ نەقەدەر گۈزەل خەۋەر... ئاسخابى كېرەم پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ: «سىلەر مۇهەققەق مەسچىد هەرەمگە قايتىپ بارىسىلەر!» دىگەن خوش-خەۋىرىنى ئاڭلا-ئاڭلىمايلا تەييارلىق قىلىشقا باشلىدى.

هەببى ئەكرەم ئەپەندىمىز تەييارلىقلارنى تۆگەتكەندىن كېيىن، ئابدۇللا بىن ئۇممى مەكتۇمنى، مەدىنىگە ۋەكىل قىلىپ قويۇپ قويدى. زىلكادە ئېينىڭ بىرىنچى دۆشەنبە كۈنى كۇسۋا ئىسمىدىكى تۆگىسىگە مىندى. تەييارلانغان بىر مىڭ تۆت يۈز ئاسخابى بىلەن بىرلىكتە، مەدىنىدە قالغانلار بىلەن خوشلاشتى. ئۆمرىگە نىيەت قىلىپ، مۇقەددەس زىمىن مەككىگە قاراپ يولغا چىقتى. يانلىرىغا يولۇچۇلۇقتا لازىم بولغان قوراللارنى ۋە سويۇش ئۈچۈن يەتمىش تۆگە ئالغان ئىدى. قوشۇنغا ئىككى يۈز ئاتلىق ۋە تۆت ئايال ساهابى قېتىلغان ئىدى. ئايال ساهابىلاردىن بىرسى بولسا، سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ مۇبارەك ۋە پاك خانىمى هەزرەتى ئۇممۇ سەلەمە ئىدى. زۇلهۇلەيفە دىگەن بەلگىلەنگەن يەرگە يېتىپ كەلگەندە، ئېهرامغا كىردى (كەبىگە كىرىشنىڭ ئالدىدا كىيىندىغان كىيىم). ئۇنىڭدىن كېيىن پېشىن نامىزىنى قىلدى ۋە سويىدىغان تۆگىلەرنىڭ قۇلاقلىرىغا بەلگە قويۇپ، بوينىغا يىپ ئېسىپ قويدى. ناجىيەتئىبنى جۇندۇپ ئەسلەمىيەگە ياردەمچىلەرنى قوشۇپ بىرىپ، تۆگىلەرنى سويۇش ئىشىغا ۋەزىپىلەندۈردى. ئاببات بىن بەشىر، يىگىرمە كىشىلىك بىر ئاتلىق قوشۇنغا باش قىلىنىپ، قاراۋۇللۇق قىلىشقا تەيىنلەندى. بۇشىر بىن سوفياننى مەككىگە خەۋەرچى قىلىپ ئەۋەتتى.[191]

ئېهرام كىيىملىرى بىلەن كىيىنگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ۋە مۇبارەك ئاسخابى، ئاق تونلارغا پۈركەنگەن هالدا، ئاللاھ تائالاھقا هەمدۇ-سانا قىلىشقا ۋە ئۇنى ئۇلۇغلاپ دۇئا قىلىپ يالۋۇرۇشقا باشلىدى. «ئەمىر قىلغىن! ئاللاهىم ئەمىر قىلغىن! ئەمىر قىلغىن! ساڭا شېرىك يوقتۇر! سېنىڭ ئەمىرىڭگە ئامانەت بولدۇق! هەمدۇ-سانا، مال-مۈلۈك ۋە نىممەت سېنىڭدۇر! سېنىڭ شېرىكىڭ يوقتۇر!» بۇ مۇبارەك دۇئا بىلەن كۆك ۋە يەر تىترەيتتى، زۇلهۇلەيفە نۇرلۇق ۋە روهانى بىر هاۋا بىلەن پۈركەنگەن ئىدى. هەممەيلەن هاياجانلانغان بولۇپ، بالدۇراق مەككىگە كىرىش ئۈچۈن زۇلهۇلەيفەدىن ئايرىلغان ئىدى.

يولدا هەزرەتى ئۆمەر بىلەن هەزرەتى ساد بىن ئۇبادە هەزرەتلىرى، هەببى ئەكرەم ئەپەندىمىزگە يېقىنلىشىپ، «يا رەسۇلۇللاھ! سېنىڭ بىلەن ئۇرۇش قىلغان بۇ كىشلەرنىڭ يېنىغا قورالسىز بارامدۇق؟ قۇرەيشلەرنىڭ سىزگە هۇجۇم قىلىپ، مۇبارەك تېنىڭىزغا زىيانكەشلىك قىلىشىدىن قورقىمىز!...» دىگىنىچە ئەنسىرەۋاتقانلىقىنى بىلدۈردى. ئىككى دۇنيانىڭ سۇلتانى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا: «مەن، ئۆمرە قىلىشقا نىيەت قىلدىم، بۇ هالەتتە قورال ئېلىپ يۈرۈشنى خالىمايمەن!» دىدى.

سەپەردە جىمجىتلىق هۆكۈم سۈرەتتى. يول بويى ئوخشىمىغان قەبىلىلەرگە يولۇقاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنى ئىسلامىيەتكە دەۋەت قىلاتتى. بىر قىسمى قوبۇل قىلمايتتى، بىر قىسمى بولسا سوۋغاتلارنى ئەۋەتەتتى. بۇ شەكىلدە يولنىڭ تەڭدىن تولىسى بېسىلىپ بولدى. ئۇسفان دىگەن يەرنىڭ ئارقىسدا گادىرۇل ئەشتات دىگەن يەرگە يېتىپ كېلىشكەن ئىدى. بۇ يەردە، بۇنىڭدىن بۇرۇن مەككىگە خەۋەر قىلىشقا ئەۋەتىلگەن بۇشىر بىن سوفيان هەزرەتلىرى بىلەن كۆرۈشتى، ئۇ مەككىگە بېرىپ قايىتقان ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: «يا رەسۇلۇللاھ! قۇرەيىشلەر سېنىڭ كېلىدىغىنىڭدىن خەۋەردار بولۇپتۇ. قورققىنىدىن ئەتراپىدىكى قەبىلىلەرنى زىياپەتكە چاقىرىپ ئۇلاردىن ياردەم سوراپتۇ. ئىككى يۈز كىشلىك بىر ئاتلىق قوشۇن بىلەن سىلەرنى كۈزىتىش ئۈچۈن ئادەم ئەۋەتتى.

---

[191] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،574؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،95.

ئەتراپتىكى قەبىلىلەر ئۇلارنىڭ تەلپىنى لايىق كۆرۈپ بەلداھ ۋادىسىدا جەم بولدى. نۇرغۇن ئەسكەر ۋە قورال-ياراق توپلىدى، ئۇلار سىزنى مەككىگە كىرگۈزمەسلىك ئۈچۈن قەسەم ئىچىشتى» دىدى.

بۇ خەۋەرنى ئاڭلىغان ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئەرۋاي ئۇچتى ۋە: «قۇرەيش ھالاك بولدى. ئۇرۇش ئۇلارنى كاردىن چىقاردى... قۇرەيش مۇشرىكلىرى، ئۆزلىرىگە بىر كۈچ-قۇۋەت كېلىدۇ دەپ ئويلامدىغاندۇ؟! قەسەم قىلايكى ئاللاھ تائالاھنىڭ، دۇنياغا ياپماق ئۈچۈن ئەۋەتكەن بۇ دىنى ئۈچۈن، ھاكىم ۋە ئۈستۈن قىلغۇچە، بېشىم بويىنىمدىن ئايرىلمىغۇچە، ئۇلار بىلەن ئېلىشىشتىن ئەسلا ۋاز كەچمەيمەن!» دىدى.

ئۇنىڭدىن كېيىن قەھرىمان ئاسخابىغا بۇرۇلۇپ، بۇ مەسىلە ھەققىدە پىكىر ۋە مەسلىھەت ئالدى. ئۆزىنى رەسۇلۇللاھ ئۈچۈن پىدا قىلغان مۇبارەك ئاسخابى: «ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى تېخىمۇ ياخشى بىلىدۇ. جېنىمىز ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! بىز بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلىش مەقسىتىدە كەلدۇق. بىرسىنى ئۆلتۈرۈش ۋە ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن كەلمىدۇق. پەقەت كەبىنى زىيارەت قىلىشىمىزنى توسايمىز دەيدىكەن، ئۇلار بىلەن ئېلىشىمىز ۋە مەقسىتىمىزگە يېتىمىز!...» دېيىشتى.

ئاسخابى كېرەمنىڭ بۇ كەسكىن قارارى، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى سۆيۈندۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئۇنداق بولسا قېنى ئاللاھ تائالاھنىڭ مۇبارەك ئىسمى بىلەن يولغا داۋام!...» دىدى. ساھابىلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىدا، «ئەمىر قىلغىن! ئاللاھ ئەمىر قىلغىن! دەپ دۇئا قىلغاچ، ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!...» دەپ تەكبىر كەلتۈرۈپ مەككىگە قاراپ يولىنى داۋام قىلدى.

پېشىن ۋاقتى كېلىشى بىلەن بىلال ھەبەشى، ئەڭ گۈزەل ئاۋازى بىلەن ئەزان ئوقۇپ ناماز ۋاقتىنى مەلۇم قىلدى. بۇ ۋاقىتتا ئىككى يۈز كىشىلىك قۇرەيشلىك ئاتلىق قوشۇن ئۇ يەرگە يېتىپ كەلگەن ئىدى. مەككە بىلەن ساھابىلارنىڭ ئارىسىغا كىرىپ ھۇجۇمغا تەييار ھالەتتە تۇراتتى. مۇشۇنداق بولۇشىغا قارىماي ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئاسخابى بىلەن سەپ بولۇپ نامازغا تۇرغان ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئارقىسىدا مىڭ بەش يۈز ئەتراپىدا ئاسخابىنىڭ رەتلىك سەپ بولۇپ، ھەرىكەتسىز ھالدا قىيامدا تۇرۇشى، روكۇغا ئېگىلىشى، كۆرۈشكە ئەرزىيدىغان بىر مەنزىرە ئىدى. ئۇلارنىڭ بىرلىكتە سەجدە قىلىشى، خۇددى ھەيۋەتلىك بىر تاغنىڭ ئېگىلىپ قويۇشىغا ئوخشايتتى.

ئۇلار ئاللاھ تائالاھنىڭ ھۇزۇرىدا مۇبارەك پىشانىلىرىنى تۇپراققا قويۇپ، قۇللۇق كۆرسىتىشى، قۇرەيش ئاتلىق ئەسكەرلىرىنىڭ بەزىلىرىنىڭ كۆڭلىگە ئىسلامنىڭ مۇھەببەت ئۇرۇقلىرىنى چاچتى. ئاسخابى كېرەم سالام بىرىپ نامازنى تۈگەتكەن چاغدا، قۇرەيش ئاتلىق ئەسكەرلەر قوماندانى، «مۇسۇلمانلارنىڭ ئىبادەت قىلىۋاتقان چېغىدا ھۇجۇم قىلغان بولساق، ئۇلاردىن نۇرغۇنى ئۆلگەن بولاتتى!... ئۇلار ناماز قىلىۋاتقاندا نىمىشقىمۇ ھۇجۇم قىلمىغان بولغىيتتۇق؟!» دەپ كايىدى. ئاخىرىدا يەنە: «ئەنسىرىمەڭلار! ئۇلار، باللىرىدىن، ماللىرىدىن، جانلىرىدىن سۆيۈملۈك بولغان بۇ نامىزىنى يەنە بىر قېتىم قىلىدۇ!...» دەپ بۇنداق پۇرسەتنى ئەمدى ھەرگىزمۇ قاچۇرمايدىغانلىقىنى بىلدۈرۈشتى.

ئۇلارنىڭ بۇ سۆزلىرىنى ئاللاھ تائالاھ، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ۋەھى قىلدى. بۇ ئايەت كەرىمدە: «ئەي ھەبىبىم! سەن ئۇلار بىلەن بىرلىكتە، (دۈشمەن قارشىسىدا) ئۇلار (ئاسخابى) بىلەن ناماز قىلغان ۋاقتىڭدا، ئۇلارنى ئىككى قىسمىغا بۆلگىن. بىر قىسمى سېنىڭ بىلەن بىرلىكتە ناماز قىلسۇن، يەنە بىر قىسمى بولسا دۈشمەن قارشىسىدا تۇرسۇن. قوراللىرىنى يانلىرىغا ئالسۇن. سېنىڭ بىلەن ناماز قىلىپ، بىر رەكەت قىلغانلار، (نامىزىنى بۇزىدىغان ئىشلاردىن ساقلانسۇن) دۈشمەن تەرەپكە كەتسۇن. ئۇلاردىن كېيىن تېخى نامىزىنى قىلمىغان قىسىم، كېلىپ سەن بىلەن ئىككىنچى رەكەت نامىزىنى قىلسۇن. ئۇلارمۇ زىرىخلىرىنى ۋە قورال-ياراقلىرىنى يانلىرىدىن ئايرىمىسۇن. (شاھادەتنى سەن بىلەن بىللە ئوقۇسۇن، سەن سالام بەرگەندە، ئۇلار سالام بەرمەستىن دۈشمەن تەرەپكە كەتسۇن، باشتا بىر رەكەت قىلغانلار قايتىپ كېلىپ، ئۆز ئالدىغا يەنە بىر رەكەت قىلىپ سالام بەرسۇن. ئىككىنچى رەكەتنى ئىمام بىلەن قىلغانلارمۇ قايتىپ كېلىپ، بىر رەكەتنى تولۇقلاپ قىلىپ سالام بەرسۇن) كاپىرلار، قورال-ياراق ۋە نەرسە لېرەكلىرىڭلاردىن ئۇزاق قالغان ۋاقىتڭلاردا سىلەرگە تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلىشنى ئويلايدۇ... ئەگەر سىلەرگە يامغۇردىن بىر دەخلى كەلسە، ياكى ئاغرىق بولساڭلار، قوراللىڭلارنى قويۇپ قويۇشتا بىر خاتالىق يوقتۇر. بىراق، يەنىلا ئەڭ ياخشى تەدبىرلەرنى ئېلىڭلار، شۈبھىسىزكى ئاللاھ تائالاھ كاپىرلارنى خور قىلىدىغان قەھرلىك بىر ئازابنى تەييارلاپ قويدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. (نۇر سۈرىسى، 102-ئايەت، مەنىسى)

ئەسىر ۋاقتىدا، ھەزرەتى بىلال ئەزان ئوقۇشى بىلەن، مۇشرىك ئاتلىق ئەسكەرلىرى، ئاسخابى كېرەمگە ھۇجۇم قىلىش ئۈچۈن تەييارلاندى. ئاسخابى كېرەم ئايەت كەرىمدە بىلدۈرگىنى بويىچە نامىزىنى قىلدى.

مۇسۇلمانلارنىڭ تەدبىر ئىشلىتىپ قىلغان بۇ نامىزىغا مۇشرىكلار ھەيران قالدى. ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرىگە قورقۇنچ سالدى. ئۇلار ھەرىكەت قىلىشقا جاسارەت قىلالمىدى. مەككىگە خەۋەر قىلىش ئۈچۈن چېكىنىپ كېتىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابىمۇ بۇ يەردىن ئايرىلىپ، ھۇدەيبىيە دېگەن يەرگە قاراپ يولغا چىقتى.

مۇقەددەس مەككە چېگراسىغا يېتىپ كېلىشى بىلەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ تۆگىسى كۇسۋا، ھېچقانداق بىر سەۋەپسىز لا يەرگە چۆكىۋالدى. ئورنىدىن تۇرغۇزۇش ئۈچۈن خېلى كۆچ سەرىپ قىلىپمۇ ئۇنى تۇرغۇزالمىدى. شۇنىڭ بىلەن كائىناتنىڭ سۇلتانى: «ئۇنىڭ بۇنداق بىر ئادىتى يوق ئىدى. بىر چاغلاردا ئەبرەخەنىڭ پىلىنى مەككىگە كىرىشتىن توساپ قالغان ئۇلۇغ ئاللاھ، ھازىر مانا كۇسۋانى كىرىشتىن توساۋاتىدۇ. يەتتە قات كۆكنىڭ ئىگىسى بولغان ئاللاھقا قەسەم قىلايكى، قۇرەيش ئاللاھ تائالاھنىڭ، ھەرەمنى ئۆز ئىچىگە ئالغان يەرلەرنى ھارام قىلغان. (ئۇرۇش قىلىشنى ۋە قان ئېقىتىشنى مەنئى قىلغاندەك) نەرسىلەرنى مەندىن تەلەپ قىلسا، ئۇلارنىڭ بۇ ئارزۇلىرىنى قوبۇل قىلىمەن!» دېدى.

ئۇنىڭدىن كېيىن كۇسۋانى تۇرغۇزماقچى بولدى. تۆگە دەرھال ئورنىدىن تۇردى. ھەرەم چېگراسىدىن ئىچىگە كىرمىدى. نەق چېگراغا توغرا كەلگەن ھۇدەيبىيە ۋادىسىدا تۇردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سۈيى ئاز بولغان بۇ يەردە ئاسخابى بىلەن چېدىر تىكتى.

رەسۇل ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، چېدىرىنى مۇبارەك مەككە چېگراسى تېشىغا تىكتى ۋە ئاسخابى بىلەن بۇ يەردە ساقلاشقا باشلىدى. ناماز ۋاقىتلىرى كىرگەندە نامىزىنى مەككە مۇھەررەم چېگراسى ئىچىدە قىلاتتى. قۇدۇقلاردا ئىچكۈدەك سۇ قالمىغان بولۇپ. پەقەت پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۇ قاچىسىدا بار ئىدى. ئۇسسۇزلۇقتا قالغان ساھابىلار: جېنىمىز ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! پەقەت سىزنىڭ قاچىڭىزدا سۇ بار، بىز يامان ئەھۋالدا قالدۇق، دېيىشتى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى: مەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا تۇرسام، سىلەر قانداقمۇ يامان ئەھۋالغا قالىسىلەر! دېدى ۋە مۇبارەك قولىنى قاچىنىڭ ئۈستىگە قويۇپ تارتىۋالغاندىن كېيىن، «قېنى ئېلىپ ئىچىڭلار!...» دېدى. مۇبارەك بارماقلىرى ئارىسىدىن سۇلار بۇلاقتىن ئاققاندەك بۇلدۇقلاپ چىقىشقا باشلىدى. ئاسخابى كېرەم قانغىچە ئىچتى، ھەتتا تاھارەتلىرىنى ئالدى. پۈتۈن سۇ قاچىلىرىنى تولدۇردى، ئات-ئۇلاقلارنى سۇغاردى. ئاسخابىنى كۆلۈپ تۇرۇپ تاماشا قىلىۋاتقان مەرھەمەت دەرياسى سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقىدى.

ئۇ كۈنى بۇ ۋەقەگە شاھىت بولغان ھەزرىتى جابىر بىن ئابدۇللاھ : «بىز مىڭ بەش يۈز كىشى ئىدۇق. ئەگەر يۈز مىڭ كىشى بولساقمۇ، ئۇ سۇ ھەممىزگە يېتەتتى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

| |
|---|
| ھەيرانۇ-ھەس بىلەن بارمىقىنى،<br>چىشلەر كىم كۆرسە بۇ كارامەتنى.<br>قاقاس چۆلدە بارمىقىدىن ئۇ بەرگەن،<br>ئۇسسۇزلۇقتىن چاڭقىغان ئەنسارغا سۇ. |

# بىئاتى رىدۋان

رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز، ھۇدەيبىيەدىكى ۋاقىتتا، بۇرۇندۇنلا مۇسۇلمانلار بىلەن دوستىت بولغان، ھۇزائا قەبىلىسىنىڭ رەئىسى بۈدەيىل كېلىپ، «قۇرەيشلەر بىلەن ئەتراپىدىكى قەبىلىلەرنىڭ ھۇدەيبىيەگە كېلىپ، قوشۇنىڭلارنى تارقىتىۋەتكىچە ئۇرۇش قىلىمىز دەپ، قەسەم ئىچىشتى» دېدى. بۇنىڭغا بىنائەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «بىز بۇ يەرگە ھېچكىم بىلەن ئۇرۇش قىلغىلى كەلمىدۇق، پەقەت ئۆمرە قىلىش ۋە كەبىنى تاۋاپ قىلىش ئۈچۈن كەلدۇق. ئەگەر بىزنى، كىم كەبىنى تاۋاپ قىلىشتىن توسايمەن دەيدىكەن. ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇش قىلىمىز. شۈبھىسىزكى ئۇرۇش، قۇرەيشنى ھەددىدىن زىيادە ئاجىزلاشتۇردى ۋە ئۇلارغا نۇرغۇن زىيان ئېلىپ كەلدى. ئەگەر ئۇلار ئارزۇ قىلسا، ئۇلار بىلەن سۈلھى تۈزەي. بۇ سۈلھى ۋاقتى ئىچىدە بىز تەرەپتىن خاتىرجەم بولسۇن. ئۇلار مەن بىلەن باشقا قەبىلىلەرنىڭ ئىشىغا ئارلاشمىسۇن. مېنى ئۇلار بىلەن يالغۇز قويسۇن. ئەگەر مەن ئۇلار ئۈستىدىن غەلبە قىلسام، جانابى ئاللاھنىڭ ھىدايىتى بىلەن ئۇلار مۇسۇلمان بولسا، قۇرەيش مۇشرىكلىرى خالىسا، ئۇلاردەك مۇسۇلمان بولالايدۇ. ئەگەر مەن ئۇلارنىڭ ئويلىغىنىدەك، باشقا قەبىلىلەرگە يېڭىلىپ قالسام، سىلەر قۇرەيشلەر ئەركىن نەپەس ئالغان ۋە كۈچلەنگەن بولىسىلەر. ئەگەر قۇرەيش مۇشرىكلىرى بۇ سۈلھىنى قوبۇل قىلماي ئۇرۇش قىلىشنى خالىسا، يەتتە قات كۆكنىڭ ئىگىسى بولغان ئاللاھقا قەسەم

قىلايكى، دۇنياغا تارقىتىشنى مەقسەت قىلغان بۇ دىنىم ئۈچۈن، بېشىم بوينۇمدىن ئۈزۈلۈپ كەتكىچە ئۇرۇش قىلىمەن. ئۇ ۋاقىت ئاللاھ تائالا ھەمۇ، ماڭا ياردەم قىلىش ھەققىدە ۋەدىسىنى ئورۇندايدۇ!» دىدى.

ھۇزائا قەبىلىسىنىڭ رەئىسى بۇدەيل، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆزلىرىنى قۇرەيش قارارگاھىغا يەتكۈزۈش ئۈچۈن يولغا چىقتى. مۇشرىكلەر بۇدەيلدىن رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئاقسۆڭەكلىرىدىن ئۇرۋە بىن مەسئۇد، قۇرەيشنىڭ ھىچكىمنى مەككىگە كىرگۈزۈش ئارزۇسى يوقلىقىنى بىلدۈرىشى بىلەن ھەبىبى ئەكرەم ئەپەندىمىز: «ئەي ئۇرۋە! ئاللاھ ئۈچۈن سۆزلىگىن! شۇ قۇربانلىق تۆگىلەرنىڭ قۇربانلىق قىلىنىشى، شۇ كەبە مۇئاززامىنى زىيارەت ۋە تاۋاپ قىلىشقا دەخلى بولارمۇ؟» دىدى ۋە بۇ سۆزنى ئۇرۋەگە يەتكۈزدى.

ئۇرۋە، بىر تەرەپتىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىسا، بىر تەرەپتىن ئاسخابى كېرەمنىڭ سۆز-ھەرىكەتلىرىگە، بىر-بىرىگە ۋە ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىگە بولغان ئىپادىلىرىگە، ئىززەت-ھۆرمەتلىرىگە دىققەت قىلاتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزنىڭ تەكلىپىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن ئورنىدىن تۇردى ۋە تەكلىپنى قۇرەيشلەرگە بىلدۈرۈش ئۈچۈن يۈرۈپ كەتتى. قەۋمىنىڭ قېشىغا بېرىپ، «ئەي قۇرەيش قەۋمى، مېنىڭ قەيسەر، نەجاشى، كىسرادەك بىر مۇنچە ھۆكۈمدارلارنىڭ ھۇزۇرىغا ئەلچى بولۇپ بارغىنىمنى بىلىسلەر، قەسەم قىلايكى مەن ھازىرغىچە، مۇسۇلمانلارنىڭ مۇھەممەتكە (ئەلەيھىسسالام) كۆرسەتكەن ھۆرمەت ۋە ھەرىكەتلىرىنى ھىچ بىر ھۆكۈمدارغا كۆرسەتكىنىنى كۆرمىدىم. ساھابىلارنىڭ ھىچقايسى ئۇنىڭدىن رۇخسەت ئالماي تۇرۇپ گەپ قىلمايدىكەن. مۇھەممەتنىڭ (ئەلەيھىسسالام) بېشىدىن بىر كىچىك قىل چۈشسىمۇ ئۇنى ئېلىپ بەرىكەت تېپىش ئۈچۈن قويۇنلىرىغا سېلىۋالىدىكەن. ئۇنىڭ يېنىدا گەپ قىلسا، بەكمۇ بوش ئاۋازدا سۆزلىشىدىكەن. ئۇنىڭغا بولغان ھۆرمىتىدىن كۆزلىرىگە تىكىلىپ قارالمايدىكەن. ئۇ ئاسخابىغا بىر ئىشارەت قىلسا ياكى ئەمىر بەرسە، جېنى كەتسىمۇ ئۇنى ئورۇنداشقا تەييار ئىكەن.

ئەي قۇرەيش جامائەتى! قولۇڭلاردا قىلىچىڭلارنى قانچىلىك چىڭ تۇتساڭلارمۇ، قانداق چارە تاپساڭلارمۇ ئۇلار پەيغەمبەرىنىڭ بىر تال موينىمۇ سىلەرگە بەرمەيدىكەن. ھەتتا ئۇنىڭغا كىچىك بىر زەربىنىڭ، بىرەر كىشىنىڭ ئۇنىڭغا قول سۇنىشىغىمۇ يول قويمايدىكەن. ئەھۋال مانا مۇشۇ. قالغىنىنى ئۆزەڭلار ئويلاڭلار. مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) بىزگە مۇشۇنداق ياخشى بىر تەكلىپنى سۇندى. بۇنىڭدىن ياخشى پايدىلىنايلى!» دىدى.

قۇرەيش مۇشرىكلىرى بۇ سۆزلەرگە قۇلاق سالماي، ئۇنىڭغا ناچار مۇئامىلە قىلىپ ئۇنى دۈشكەللىدى.

رەسۇل ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، قۇرەيش قارارگاھىدىن بىر خەۋەر كەلمىگەنلىكىنى بىلىپ، ھىراش بىن ئۈممەييەنى تەكلىپلەرنى تەكرارلاش ئۈچۈن قايتا ئەلچىلىككە ئەۋەتتى. مۇشرىكلەر ئىسلام ئەلچىسىگە تولىمۇ ناچار مۇئامىلە قىلدى. ئەلچىنىڭ تۆگىسىنى سويۇپ يەۋەتكەننى ئاز دەپ ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلدى. ئۇلارنىڭ قولىدىن تەستە قۇرتۇلغان ھىراش بىن ئۈمەييە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كېلىپ ئەھۋالنى مەلۇم قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئەلچىسىگە قىلىنغان بۇ ھاقارەتتىن كۆڭلى بەكمۇ يېرىم بولدى. بۇ چاغدا مۇشرىك قەبىلىسى قارارگاھىدىن ئاھابىش قەبىلىسىنىڭ رەئىسى ھۇلەيس كۆرۈندى. ئۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قاراپ كېلىۋاتاتتى. مۇشرىكلەر ئۇنى ئەلچى قىلىپ ئەۋەتكەن ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭ كەلگىنىنى كۆرىشى بىلەن، «بۇ كېلىۋاتقان، قۇربانلىققا ھۆرمىتى بولغان، ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىنى ئورۇنداشنى ۋە ئىبادەت قىلىشقا ھېرىسمەن بىر قەۋمدۇر! ئەي ئاسخابىم! قۇربانلىق تۆگىلەرنى ئۇنىڭغا قارىتىپ قويۇڭلار، قۇربانلىقلارنى كۆرسۇن!» دىدى. ئاسخابى كېرەم قۇربانلىق تۆگىلەرنى ئۇنىڭغا كۆرسەتتى ۋە «ئەمىر قىلغىن! ئەمىر قىلغىن ئاللاھىم!» دەپ دۇئا قىلدى.

ھۇلەيس، بويۇنلىرىنى باغلاقلىق، قۇلاقلىرىغا بەلگە قويۇلغان ھايۋانلارنى كۆرىشى بىلەن ئۇزۇن-ئۇزۇن قاراپ كەتتى. كۆزلىرىگە ئىشەنمىگەن ھالدا: «مۇسۇلمانلارنىڭ كەبىنى زىيارەت ۋە تاۋاپ قىلىشتىن باشقا بىر نىيىتى يوق، ئۇلارنى بۇ ئىشتىن توساپ قىلىش تولىمۇ يامان بىر ھەرىكەت! كەبىنىڭ رەببىگە قەسەم قىلايكى، قۇرەيشلەر بۇ خاتا ئىشى تۈپەيلى ھالاك بولىدۇ!» دىدى. ئۆز-ئۆزىگە. بۇنى تۇيغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «ئەلۋەتتە شۇنداق، ئەي كىنانە ئوغۇللىرىغا مەنسۇپ بولغان قېرىندىشىم!» دىدى. ھۇلەيس، خىجىل بولغىنىدىن رەسۇل ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلەلمىدى ھەتتا يۈزىگىمۇ قارالماي قالدى. ئارقىدىنلا قۇرەيشنىڭ قارارگاھىغا قايتتى. كۆرگەنلىرىنى ئۇلارغا سۆزلەپ بەرگەندىن كېيىن، ئۇلارنى كەبىنى تاۋاپ قىلىشتىن توسۇشنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئىنىق بىلدۈردى. قۇرەيش مۇشرىكلىرى ئاچچىقتىن يېرىلىپ كېتەي دىدى ۋە ئۇنى جاھىللىق قىلدىڭ دەپ بىر مۇنچە ئەيىپلىدى.

مۇشرىكلەر بۇ قېتىم رەھىمسىزلىكى بىلەن نام چىقارغان مىركەز بىن ھافسىنى ئەلچى قىلىپ ئەۋەتتى. ئۇمۇ ئوخشاش جاۋاپنى ئېلىپ قايتىپ كەلدى. مۇشرىكلەر مۇسۇلمانلارنىڭ تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلىشىدىن قورقۇشقا باشلىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ ئىشنى يېرىم يولدا قويۇپ قويۇشقا كۆزى قىيماي، قۇرەيشلەرنىڭ نەزىرىدە ئېتىبارى بار بىر ساھابىنى ئەۋەتىشنى ئويلاشتى. نەتىجىدە ھەزرىتى ئوسماننى ئەۋەتىشكە قارار بەردى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ھەزرىتى ئوسمان بىن

ئاففانغا: «بىز بۇ يەرگە ھېچكىم بىلەن ئۇرۇشقىلى كەلمىدۇق! پەقەت ۋە پەقەت كەبە مۇئاززامنى زىيارەت ۋە تاۋاپ قىلىش ئۈچۈن كەلدۇق، ئېلىپ كەلگەن قۇربانلىق تۆگىلەرنى سويۇپ ئاندىن قايتىپ كېتىمىز، دېگىن. ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلغىن» دېدى. شۇنداقلا مەككىدىكى مۇسۇلمانلارغا مەككىنىڭ يېقىن بىر كەلگۈسىدە فەتىخ بولىدىغانلىق خەۋىرىنى بەردى.[192]

ھەزرىتى ئوسمان مۇشرىكلەرنىڭ قېشىغا بېرىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دىگەنلىرىنى بىرمۇ-بىر سۆزلىدى. ئۇلار ھەزرىتى ئوسماننىڭ تەكلىپىگە زىت جاۋاپ بەردى. ئەگەر بەك تەلەپ قىلسا، ئۇنىڭ ئۆزىلا بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلالايدىغانلىقىنى ئېيتتى. ھەزرىتى ئوسمان بولسا، «رەسۇل ئەپەندىمىز تاۋاپ قىلمىغىچە، مەن كەبىنى تاۋاپ قىلمايمەن» دەپ جاۋاپ بەردى. بۇنىڭدىن غەزەپلەنگەن مۇشرىكلەر، ھەزرىتى ئوسماننى تۇتقۇن قىلدى. بۇ خەۋەر ئاسخابىلارغا، ھەزرىتى ئوسمان شېھىت بولدى دەپ يېتىپ كەلدى. بۇ خەۋەردىن كۆڭلى بۇزۇلغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «ئەگەر بۇ خەۋەر راست بولسا، بۇ قەۋم بىلەن ئۇرۇش قىلمىغىچە بۇ يەردىن ئايرىلمايمىز» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇ يەردىكى سەمۇرە ئىسىمدىكى بىر دەرەخنىڭ ئاستىغا توپلىنىپ، «ئاللاھ تائالاھ، سىلەرنى ماڭا ۋەدە بىرىشكە ئەمىر قىلدى» دەپ، ئاسخابىغا بۇ دەۋەتنى بىلدۈردى. قەھرىمان ئاسخابى قوللىرىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قولى ئۈستىگە قويۇپ تۇرۇپ: «ئاللاھ تائالاھ ساڭا زەپەر ئېھسان قىلغىچە، سېنىڭ ئالدىڭدا ئېلىشىپ فەتىخنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن ۋە ياكى بۇ ئۇ يولدا شېھىت بولۇش ئۈچۈن قەسەم ئىچتۇق» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىر قولىنى يەنە بىر قولىنىڭ ئۈستىگە قويۇپ تۇرۇپ، ھەزرىتى ئوسماننىڭ نامىدا قەسەم قىلدى. رەسۇل ئەكرەم سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ئاسخابىنىڭ بۇ قەسىمدىن تولىمۇ رازى بولغانلىقىدىن، «دەرەخ ئاستىدا، چىن يۈرىكىدىن قەسەم ئىچكەنلەرنىڭ ھەممىسى دوزاققا كىرمەيدۇ» دىدى. بۇ قەسەم بىئاتى رىدۋان دەپ ئاتالدى.[193]

ئاسخابى كېرەم (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) قىلچىلىرىنى سۇغارغان بولۇپ، يەرلىرىدە تۇرالماي قالغان ئىدى. ئۇلار رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ بىر ئىشارەت بېرىشىنى تۆت كۆزى بىلەن كۈتەتتى.

بۇ چاغدا ئىسلام قوشۇنىنى كۆزىتىپ تۇرغان دۈشمەن جاسۇسلىرى، مۇجاھىتلارنىڭ سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىزگە، بۇ يولدا شېھىتلىك شەربىتىنى ئىچكىچە ئۇرۇشىدىغانلىقىغا قەسەم ئىچكەنلىكىنى ۋە تەييارلىق كۆرىۋېتقانلىقىنى كۆردى. ئۇلار دەرھال قۇرەيش قارارگاھىغا بېرىپ كۆرگەن ۋە ئاڭلىغانلىرىنى ئېقىتماي تېمىتماي سۆزلەپ بەردى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەر ئېھتىماللىققا قارشى، كېچىلىرى ئاسخابى كېرەمنى قوغداش ئۈچۈن قاراۋۇللارنى قويىاتتى. ھەزرىتى ئوسمان تۇتۇقلانغان كېچىلەردىن بىرسىدە، مىركەز قوماندانلىقىدا ئەللىك كىشلىك بىر مۇشرىك توپى، ئىسلام ئەسكەرلىرىگە ئۇخلاۋاتقاندا ھۇجۇم قىلماقچى بولدى. ئۇ كېچە، مۇھەممەت بىن مەسلەمە سەپداشلىرى بىلەن نۆۋەتچىلىك قىلغان ئىدى. كەلگەن كۇپارلارنى قىسقا بىر ئېلىشىشتىن كېيىن تىرىك تۇتىۋالدى. پەقەت مىركەز قېچىپ كېتەلىدى. قالغان ئەسىرلەرنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا ئېلىپ كەلدى. بىر قىسمىنى سولاپ بىر قىسمىنى كەچۈرىۋەتتى. مۇشرىكلەر ئەتىسى كېچىدىمۇ ھۇجۇم قوزغىدى، ئۇلارمۇ تۇتۇلۇپ قالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىمۇ ئەپۇ قىلىپ قويىۋەتتى.

## مېنى قۇتۇلدۇر يا رەسۇلۇللاھ!...

ئىسلام قوشۇنىنىڭ كېچە-كۈندۈز ھوشيار ھالەتتە ئۇرۇش تەييارلىقىدا ئىكەنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ ھەر ۋاقىت ھۇجۇم قىلىش ئېھتىماللىقى بارلىقىدىن خەۋەر تاپقان كۇپار قوشۇنلىرى قورقۇشقا باشلىدى. ئەمدى سۈلھى تۈزۈشتىن باشقا بىر يول قالمىغانلىقىنى بىلگەن مۇشرىكلەر ئالدىراپ-تېنەپ ئەلچى ئەۋەتىش كويىغا چۈشتى. سۈھەيل بىن ئامىر باشچىلىقىدىكى ئەلچى ئەتىرتىگە: «بۇ يىل مەككىگە كىرمەسلىك شەرتى بىلەن سۈلھى تۈزۈڭلار» دەپ قارار بېرىشتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، قۇرەيش ئەلچىلىرىنى قوبۇل قىلدى. ئەلچىلەرنىڭ بىرىنچى ئارزۇسى ئەسىر چۈشۈپ قالغان ئادەملىرىنىڭ قويۇپ بېرىلىشىنى تەلەپ قىلىش بولدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىمۇ: «مەككىدە سولانغان ئاسخابىلارنى قويۇپ بەرمىگىچە، ئادەملىرىڭلارنى قويۇپ بەرمەيمەن» دىدى. سۈھەيل: «راس گەپنى قىلساق سىز بىزگە ئىنساپ ۋە ئادالەت بىلەن مۇئامىلە قىلدىڭىز» دىدى. ئاخىرىدا مەككىدە سولانغان ھەزرىتى

---

[192] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،97.

[193] بۇخارى، «مەگازى»، 19؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، I،59؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،I،279؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،97.

ئوسمان ۋە بۇرۇن تۇتۇقلانغان ئوندەك ساھابىنى قويۇپ بېرىشكە ماقۇل بولدى. بۇنىڭ بەدىلىگە ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان مۇشرىكلەرنى قويۇپ بەردى.

ئۇزۇن تالاش-تارتىشتىن كېيىن، پىكىر بىرلىكىگە كەلدى. ئەمدى سۈلھىنى يازىدىغان ۋاقىت كەلگەن ئىدى. ھەزرىتى ئالى كاتىپ قىلىپ تاللاندى. سۈلھانامەنىيى، قەغەز-قەلەم تەييارلاندى. ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن ھەبىبى ئەكرەم ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئالىغا: «ياز» دىدى. بىسمىللاھى رەھمانىر رەھىم! دەپ باشلىنىشى بىلەن، سۈھەيل دەرھال ئېتىراز بىلدۈرۈپ، «قەسەم ئىچەيكى بۇ راخمان سۆزىنىڭ مەنىسىنى بىلمەيمەن، بۇنداق يازما، بىسمىكە ئاللاھۇمە! دەپ ياز. ئۇنداق بولمىسا تىنچلىق تەرەپتە تۇرمايمەن!» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تىنچلىقنىڭ نۇرغۇن ھېكمەتلىرىنى كۆرۈپ يەتكەن ئىدى. بۇ سەۋەپتىن، «بىسمىكە ئاللاھۇممۇ چىرايلىق» دىدى ۋە ھەزرىتى ئالىغا مۇشۇنداق يېزىشنى ئەمىر قىلدى. يېزىلغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «بۇ، مۇھەممەت رەسۇلۇللاھنىڭ، سۈھەيل بىن ئامىر بىلەن بىرلىكتە تۈزگەن سۈلھىسىدۇر. شەرتلەر ھەر ئىككى تەرەپنىڭ قوشۇلۇپ ئىمزالىشى بىلەن تۈزۈلۈپ چىقىلدى» دىگەندە، سۈھەيل ھەزرىتى ئالىنىڭ قولىنى تۇتتى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قاراپ: «بىز سىېنىڭ رەسۇلۇللاھ ئىكەنلىكىڭنى قوبۇل قىلغان بولساق، ساڭا قارشى چىقمايتتۇق، كەبىنى زىيارەت قىلىشىڭغا دەخلى قىلمىغان بولاتتۇق. رەسۇلۇللاھنىڭ ئورنىغا، ئابدۇللاھنىڭ ئوغلى مۇھەممەت دەپ ياز!» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇنىمۇ قوبۇل قىلىپ، «قەسەم قىلايكى، سىلەر مېنى يالغانغا چىقارغان بولساڭلارمۇ، مەن ھېچ شۈبھىسىز ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەق پەيغەمبىرى، ئىسمىمنى ياكى دادامنىڭ ئىسمىنى يېزىش مېنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىمنى يوققا چىقارمايدۇ. يا ئالى! ئۇنى ئۆچۈرۈپ مۇھەممەت بىن ئابدۇللاھ دەپ يازغىن» دىدى.

رەسۇلۇللاھ سۆزىنىڭ ئۆچۈرۈلىشىگە پۈتۈن ساھابىلار رازى بولمىدى. بىر دەمدىلا پۈتۈن نەرسىنى ئۇنتۇپ، «يا ئالى! مۇھەممەت رەسۇلۇللاھ دەپ ياز، ئەكسى تەغدىردە بۇ مۇشرىكلەر بىلەن ئارىمىزنى قىلىچ ھەل قىلىدۇ!...» دىيىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابىنىڭ بۇ سۆزلىرىدىن تولىمۇ مەمنۇن بولدى، شۇنداقتىمۇ مۇبارەك قولى بىلەن ئۇلارنىڭ جىم تۇرۇشىنى ئىشارەت قىلدى. ھەزرىتى ئالىغا ئۇ خەتنىڭ ئۆچۈرۈلىشىنى بۇيرىشى بىلەن ئالى: «جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! سېنى بۇ مۇبارەك سۈپىتىڭنى ئۆچۈرۈشكە قولۇم بارمايدۇ!...» دەپ كەچۈرۈم سورىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ئۇ يەرنى كۆرسىتىشنى تەلەپ قىلدى. كۆرسەتكەندىن كېيىن مۇبارەك بارمىقى بىلەن ئۆزى ئۆچۈرۈپ، ئالىغا ئابدۇللاھ ئوغلى دەپ يازدۇردى. ئۇنىڭدىن كېيىن ماددىلار يېزىلىشقا باشلاندى:

بىرىنچى: سۈلھى ئون يىل كۈچكە ئىگە بولۇپ، بۇ ئون يىل ئىچىدە ھەر ئىككى تەرەپ ئۇرۇش قىلمايدۇ.

ئىككىنچى: مۇسۇلمانلار بۇ يىل كەبىنى زىيارەت قىلالمايدۇ، پەقەت كېلەر يىلىدىن باشلاپ زىيارەت قىلسا بولىدۇ.

ئۈچىنچى: كەبىنى زىيارەت قىلغىلى كەلگەن مۇسۇلمانلار، كەبىدە ئۈچ كۈن تۇرالايدۇ، يېنىدا يولۇچى قورالىدىن باشقا قورال ئېلىپ يۈرۈش چەكلىنىدۇ.

تۆتىنچى: مۇسۇلمانلار كەبىنى زىيارەت قىلغان ۋاقىتتا، مۇشرىكلەر كەبىدىن سىرتىغا چىقىپ ئۇلارنىڭ ئەركىن ھالەتتە زىيارەت قىلىشقا قولايلىق ساقلايدۇ.

بەشىنچى: قۇرەيشلەردىن مۇسۇلمان بولغان بىرەسى، ئىگىسىدىن روخسەتسىز مەدىنىگە كەتسە، قورەيشكە تەسلىم قىلىنىدۇ. ئەگەر مۇسۇلمانلاردىن بىرەسى قۇرەيش تەرەپكە ئۆتۈپ، مەككىگە كەتسە، قايتۇرۇپ بېرىلمەيدۇ. ھەزرىتى ئۆمەر بۇ ماددا ئۈچۈن: بۇ شەرتنى قوبۇل قىلامسەن! دەپ سورىشى بىلەن، پەيغەمبەر كۈلۈمسىرىگەن ھالدا: شۇنداق، بىزدىن ئۇلارغا كېتىدىغانلارنى، ئاللاھ تائالاھ بىزدىن ئۇزاق قىلسۇن! دىدى.

ئالتىنچى: ئاسخابلاردىن بىرەسى، ھەج ياكى ئۆمرە ئۈچۈن مەككىگە كەلسە، ئۇلارنىڭ جان ۋە مېلى قوغدىلىنىدۇ.

يەتتىنچى: مۇشرىكلەردىن بىرەسى، شامغا، مىسىرغا ۋە باشقا جايلارغا بېرىش ئۈچۈن مەدىنىگە كەلسە، ئۇلارنىڭ جان ۋە مېلى قوغدىلىنىدۇ.

سەككىزىنچى: باشقا ئەرەپ قەبىلىلىرى ئۆزلىرى خالىغان تەرەپنىڭ ھىمايىسى ئاستىغا كىرەلەيدۇ. مۇسۇلمانلار ياكى مۇشرىكلەردىن قايسى بىلەن ئىتتىپاق تۈزۈشتە ئەركىندۇر.[194]

[194] بۇخارى، «مەگازى»، 35؛ ئەبۇ داۋۇت، «جىھات»،168؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، IV،323؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،307؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،II،608؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 98~97،II.

ئەمدى نۆۋەت سۈلھىنى ئىمزالاش باسقۇچىغا كەلگەن ئىدى. بۇ ۋاقىتتا پۇتلىرىدىكى زەنجىرلەرنى ملىڭ تەستە سۆرەپ كېلىۋاتقان بىر كىشى كۆرۈنۈشكە باشلىدى. يېقىنلاپ كەلگەندىن كېيىن، «مېنى قۇتقۇزۇڭلار!» دەپ ۋارقىرىدى. بۇ ئاۋازنى ئاڭلىغان قۇرەيش ھەيئەت رەئىسى دەرھال ئورنىدىن تۇردى. قولىدىكى تىككەنلىك دەرەخنىڭ ياغىچى بىلەن ئۇنىڭ يۈز-كۆزىگە ئۇرۇشقا باشلىدى. ئۇ پۈتۈن كۈچىنى توپلاپ، ئۆزىنى رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك تىزلىرى ئاستىغا ئاتتى ۋە: «قۇتقۇز مېنى يا رەسۇلۇللاھ!» دەپ يالۋۇردى. ئۇ، مەككىدە مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەنگەنلىكى ئۈچۈن، دادىسى تەرىپىدىن زەنجىرلەنگەن بىرسى ئىدى. ھەر كۈنى ئېغىر قىين-قىستاقلارغا ئېلىنىپ، بۇتلاغا چوقۇنۇشقا مەجبۇرلايتتى. مۇشرىكلەرنىڭ ھۇدەيبىيەگە كەتكەنلىكىدىن پايدىلىنىپ، زەنجىرلىرىنى ئۈزۈپ، مەككىدىن مۇسۇلمانلارنىڭ يېنىغا قېچىپ كەلگەن ئىدى. ھىدايەتكە ئېرىشكەن بۇ مۇبارەك ئىنسان، مۇشرىك ھەيئىتىنىڭ رەئىسى سۈلھەيھەنىڭ ئوغلى ئەبۇ جەندەل ھەزرەتلىرى ئىدى. سۈلەيھە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە، ئوغلى ئەبۇ جەندەلنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ، «ئەبەي تۈزگەن كېلىشىم بويىچە، ماڭا قايتۇرۇپ بېرىلىدىغان تۇنجى ئادەم مانا مۇشۇ!» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ساھابىلار بەكمۇ پەرىشان بولدى. ھەممەيلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ نىمە دەپ جاۋاب بىرىدىغانلىقىنى ساقلاپ تۇراتتى. بىر تەرەپتە سۈلھى قەغىزى، بىر تەرەپتە قىين-قىستاق ئاستىدا قالغان ساھابى... ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى سۈھەيلگە: «بىز بۇ سۈلھىگە تېخى ئىمزا قويمىدۇق!» دىدى. سۈھەيل: «يا مۇھەممەت! سۈلھىنىڭ ماددىلىرىنى ئوغلۇم بۇ يەرگە كېلىشتىن بۇرۇن تۈزۈپ بولغان ئىدۇق. ئەگەر ئوغلۇمنى قايتۇرۇپ بەرمىسەڭ، مەن بۇ سۈلھىگە ھەرگىزمۇ ئىمزا قويمايمەن!» دەپ جاھىللىق قىلدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئۇنى مېنىڭ يۈزۈم ئۈچۈن، سۈلھىنىڭ سىرتىدا تۇتقىن» دىسىمۇ، مۇشرىكلەر بۇنى قوبۇل قىلمىدى. سۈھەيل بىن ئامىر، ئوغلىنى سۆرەپ ئېلىپ ماڭغاندا، ئەبۇ جەندەل: «يا رەسۇلۇللاھ! ئەي مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىم!... مۇسۇلمان بولۇش شەرىپىم بىلەن سىلەردىن شۇنى سورايكى، مېنى مۇشرىكلەرگە تەسلىم قىلامسىلەر؟ ماڭا ھەر كۈنى ئېلىپ بېرىلغان، ئۇ چىدىغۇسىز قىين-قىستاقلارنى راۋا كۆرەمسىلەر؟ يا رەسۇلۇللاھ! دىنىمدىن چىقارسۇن دەپ مېنى قايتۇرۇپ بېرىۋاتامسىلەر؟!...» دەپ پەريا قىلاتتى. ئىچ-ئىچىدىن چىققان بۇ نالىگە چىداپ تۇرۇش بەكمۇ تەس ئىدى. كۆڭلى يارا بولغان ساھابىلار يىغلاشقا باشلىدى. مەرھەممەت دەرياسى مۇبارەك پەيغەمبىرىمىزنىڭ كۆزلىرىمۇ ياشقا تولغان ئىدى. ئۇ سۈھەيلنىڭ يېنىغا بېرىپ: ئۇنداق قىلما! ئۇنى ماڭا بەرگىن، دەپ يېلىندى. ئەمما سۈھەيل: بۇنىڭغا ئامالىم يوق، دىدى. پەيغەمبەر: ئەي ئەبۇ جەندەل! يەنە ئازىراق سەۋرى قىلغىن، بۇنىڭ مۇكاپاتىنى ئاللاھ تائالاھتىن تىلە. ئاللاھ تائالاھ، ساڭا ۋە سېنىڭدەك ئاجىز ۋە كۈچسىز مۇسۇلمانلارغا مۇھەققەق بىر ئاسانلىق ۋە بىر چىقىش يولى ئىھسان قىلىدۇ، دەپ تەسەللى بەردى ۋە ۋەدىسىدە تۇرماسلىق بىزگە ماس كەلمەيدۇ، دىدى.

يۈرەكلەرنى داغلىغان بۇ ھادىسىگە مۇشرىك ھەيئىتىدىكى بەزى كىشلەر چىداپ تۇرالماي، «ئەي مۇھەممەت! ئەبۇ جەندەلنى سېنىڭ يۈزۈڭ ئۈچۈن بولسىمۇ ھىمايىمىزدە ساقلايمىز. سۈھەيلنىڭ ئۇنىڭغا ئىشكەنجە قىلىشقا يول قويمايمىز!» دىگەن ئىدى. بۇ سۆزلەردىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابى بىر ئاز بولسىمۇ ئارام تاپقان ئىدى. (سۈھەيل بىن ئامىر، مەككىنىڭ فەتىخ قىلىنىشىدىن كېيىن مۇسۇلمان بولدى ۋە ئاسخابىلار قاتارىدىن ئورۇن ئالغان ئىدى) سۈلھى ئىككى نوسخا يېزىلدى. ھەر ئىككى تەرەپ ئىمزا قويغاندىن كېيىن، مۇشرىكلەر بارگاھىغا قايىتتى.[195]

مۇشرىكلەر ئۈچۈن، مۇسۇلمانلارغا پايدىسىز كۆرۈنگەن بۇ سۈلھى، قۇرەيش مۇشرىكلىرىنى سۆيۈندۈردى. ئەسلىدە بۇ سۈلھى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن بىر غەلبە ئىدى. بۇ ماددىلار مۇسۇلمانلار ئۈچۈن پايدىلىق بولۇپ، ئەڭ مۇھىمى ئۇلار مۇسۇلمانلارنىڭ بىر دۆلەت بولغانلىقىنى قوبۇل قىلغان ئىدى. مەككىدىن بىر مۇشرىك، شامغا، مىسرغا ياكى باشقا جايلارغا بېرىش ئۈچۈن مەدىنىگە كەلسە، جېنى ۋە مېلى قوغدالغان بولاتتى. بۇنداق قىلغاندا مۇشرىكلەر مۇسۇلمانلارنىڭ ياشاش شارائىتىنى يېقىندىن كۆرەلىگەن بولاتتى. ئىسلامنىڭ ئادالىتىنى ۋە ئاسخابىلارنىڭ بىر-بىرىگە بولغان گۈزەل مۇئامىلىسىگە قاراپ ھەيران قالاتتى ۋە ئىسلامىيەتكە بولغان مۇھەببەت شەكىللىنەتتى. نەتىجىدە مۇسۇلمان بولۇپ، ساھابىلار سېپىدىن ئورۇن ئالالايتتى. ئون يىل داۋام قىلىدىغان بۇ سۈلھى بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ سانى ۋە كۈچى زورايغان بولاتتى. ئىسلام ھەر تەرەپكە يېيىلاتتى.

ئەمما قۇرەيشلەردىن بىرەسى مۇسۇلمان بولۇپ مەدىنىگە كەلسە قايتۇرۇپ بېرىلىدىغانلىق توغرىسىدىكى ماددا ئۈچۈن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىئارام بولۇپ، «ئاللاھ تائالاھ، ئۇلار ئۈچۈن مۇتلەق بىر ئاسانلىق ۋە چىقىش يولى ئاتا قىلىدۇ» دەپ بۇيرىغان ئىدى...

---

[195] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،321؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،608؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VII،405.

ئەمدى مۇشرىكلەر بىلەن قىلىدىغان بىر ئىش قالمىغان ئىدى. رەسۇل ئەكرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ئاسخابى كېرەمگە: «تۇرۇڭلار! قۇربانلىق قىلغاندىن كېيىن، چاش-ساقاللىرىڭلارنى ياسىتىپ، ئېھرامغا تەييارلىنىڭلار» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەممىسىدىن بۇرۇن قۇربانلىق قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، چاش-ساقاللىرىنى، ساتىراچ ھىراش بىن ئۇممەييە ھەزرەتلىرىگە ياساتتى. ئاسخابى كېرەم، ئۇ مۇبارەك چاشلارنى يەرگە چۈشمەي تۇرۇپلا قوللىرى بىلەن تۇتىۋالدى ۋە بەرىكەتلىك بولىشى ئۈچۈن ساقلىۋالدى. ساھابىلارمۇ قۇربانلىق قىلغاندىن كېيىن، بىر قىسمى چاچلىرىنى چۈشۈردى، بىر قىسمى چاچلىرىنى قىسقارتتى.[196]

ھۇدەيبىيەدە يىگىرمە كۈن ئەتىراپىدا قالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، دوستلىرى بىلەن مەدىنە يولىغا قاراپ يۈرۈپ كەتتى. يولدا ئالللاھ تائالاھ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە فەتىخ سۈرىسىنى ۋەھى قىلدى. نىممەت ۋە ياردەملىرىنى سۈنىدىغانلىقى بىلەن خوش-خەۋەر بەردى.

كائىناتنىڭ سۇلتانى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، زەپەر بىلەن نۇرلۇق مەدىنىگە قايتىپ كەلگەن كۈنلەرنىڭ بىرىدە، قۇرەيشنىڭ ساكىف قەبىلىسىدىن ئەبۇ باسىر، مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەنگەن ئىدى. مۇشرىكلەر بىلەن ياشىيالمايدىغانلىقىنى تەخمىن قىلغان ئەبۇ باسىر، پىيادە مەدىنىگە كەلدى. ھۇدەيبىيەدە تۈزۈلگەن سۈلھى سەۋەبىدىن مەدىنىدە تۇرالماي، قىزىل دېڭىز ساھىلىدىكى ئىس دىگەن يەرگە ئورۇنلاشتى.[197] بۇ يەر قۇرەيش مۇشرىكلىرىنىڭ شامغا بارىدىغان يولىنىڭ ئۈستىگە توغرا كېلەتتى. بۇنىڭدىن كېيىن مۇسۇلمان بولغان قۇرەيشلىكلەر مەككىدىن ئايرىلىپ، مەدىنىگە ئەمەس، ئىس دىگەن يەردىكى ئەبۇ باسىرنىڭ يېنىغا كەتتى. بۇلاردىن تۇنجىسى ئەبۇ جەندەل ھەزرەتلىرى ئىدى. بۇ ئىشنىڭ داۋامى ئۈزۈلمىدى. ئەللىك كىشى، يۈز كىشى، ئىككى يۈز كىشى، ئۈچ يۈز كىشى بولدى. قۇرەيش كارۋانى شامغا بېرىش ئۈچۈن بۇ يەردىن ئۆتۈشكە مەجبۇر قالاتتى. ئەبۇ باسىر ھەزرەتلىرى ۋە يېنىدىكى مۇسۇلمانلار بۇ يەردىن ئۆتكەن قۇرەيش مۇشرىكلىرىنى تۇتىۋلىپ ئۇلارنى مۇسۇلمان بولۇشىنى تەلەپ قىلاتتى. مۇسۇلمان بولۇشنى خالىمىغانلار بىلەن ئۇرۇشۇپ ئۇلارنى قىين كۈنلەرگە قوياتتى. مەككە مۇشرىكلىرى شامغا بارىدىغان تىجارەت يولىنىڭ كېسىلىپ قالغانلىقىنى كۆرۈپ، مەدىنىگە بىر ھەيئەت ئەۋەتتى. ھۇدەيبىيە سۈلھىسىدىكى، «قۇرەيشلەردىن مۇسۇلمان بولغانلار، ئېگىسىنىڭ روخسىتىنى ئالماي تۇرۇپ مەدىنىگە بارسا، قۇرەيشكە قايتۇرۇپ بېرىلىدۇ...» دىگەن ماددىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشنى تەلەپ قىلىپ يالۋۇردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مەرھەمەت قىلىپ ئۇلارنىڭ بۇ ئارزۇسىغا ماقۇل بولدى. شۇنداق قىلىپ قۇرەيشلەرنىڭ شامغا بارىدىغان تىجارەت يولى ئېچىلدى. مۇسۇلمانلارمۇ سەۋرە قىلىش نەتىجىسىدە ئاخىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا بارالايدىغان بولدى.

> قەدەملىرىڭ رەھمىتى كەيپ- ساپادۇر يا رەسۇلۇللاھ،
> كۆرۈنۈشۈڭ ئاشىق دەردىگە داۋادۇر يا رەسۇلۇللاھ.
>
> نەبى ئىدىڭ ھەتتا ئادەم مائۇت ئىچىدە تۇرغاندا،
> پەيغەمبەرلەر ئىمامى بولساڭ راۋادۇر يا رەسۇلۇللاھ.
>
> پۈتۈن ئىلىمدە كامىللار سېنىڭ نۇرۇڭدا بولغاندۇر،
> ئالللاھنىڭ پارلاق نۇرى سەنسەن ئەي رەسۇلۇللاھ.
>
> سەن بىلەن يەتتىلەر زاتقا، ھەتتا بارلىق لەززەتكە،
> ئىشىڭ ھاجەتمەنلەرگە بەرمەكتۇر يا رەسۇلۇللاھ.
>
> خۇدايىغا شاپائەت قىل ئەگەر ئاشكارە ۋە مەخپى،
> ئىشىكىڭگە باغلانغان گادايدۇر يا رەسۇلۇللاھ.
>
> ئەزىز ماھمۇت خۈدايى

[196] بۇخارى، «شۇرۇت»، 15؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 323،IV.
[197] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،324،II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،625،II.

# دەۋەت مەكتۇپلىرى

## ھۆكۈمدارلارغا ئەۋەتىلگەن مەكتۇپلار

مۇھتەرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز، ھۇدەيبىيەدىن قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، ئىسلامىيەتنىڭ پۈتۈن دۇنياغا تارقىلىشىنى، ئىنسانلارنىڭ دوزاق ئازابىدىن قۇرتۇلۇپ، ئەبەدى سائادەتكە ئېرىشىشىنى ئارزۇ قىلغان ئىدى. چۈنكى ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارغا چۈشۈرۈلگەن پەيغەمبەر ئىدى. بۇ سەۋەپتىن ئۇ ئەتراپىدىكى دۆلەتلەرگە ئەلچى ئەۋەتىپ ئۇلارنى ئىسلامىيەتكە دەۋەت قىلىشنى ئويلايتتى. دىخيەيى كەلبىنى رۇمغا، ئامىر بىن ئۈممەييەنى خەبەشكە، خاتىپ بىن ئەبى بەلتانى مىسىر ھۆكۈمرانىغا ئەلچى قىلىپ ۋەزىپىلەندۈردى. شۇنداقلا ئوخشاش ۋەزىپە بىلەن سالىت بىن ئەمرنى يەمەنگە، شۇجا بىن ۋەھبىنى گاسسانىغا، ئابدۇللاھ بىن ھۇزافانى ئىران ھۆكۈمدارىغا ئەلچى قىلىپ ئەۋەتتى.[198]

بۇ ئەلچىلەر ئاسخابى كىرەمنىڭ ئەڭ كۆزگە كۆرۈنگەن، تەقى-تۇرقى ۋە سۆز-ھەرىكەتلىرى ئەڭ گۈزەللىرى ئىدى. ھەر بىر ھۆكۈمدارنى ئايرىم-ئايرىم ئىسلامغا دەۋەت قىلىپ مەكتۇپ يازدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مەكتۇپلارنىڭ ئاستى قىسمىنى كۈمۈش ئۈزۈكنىڭ كۆزىگە يېزىلغان، «ئاللاھ تائالاھنىڭ رەسۇلى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام» بىلەن تامغا باستى. ھۆكۈمدارلارغا ئەۋەتىلىدىغان ئەلچىلەر، ئەتىگەن ئورنىدىن تۇرىشى بىلەنلا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۆجىزىسى بىلەن بارىدىغان دۆلەتلەرنىڭ تىلىنى بىلىدىغان ھالەتتە ئويغاندى.[199]

خەبەشىستانغا بارماقچى بولغان ھەزرەتى ئامىر بىن ئۈممەييە، نەجاشى ئەسخامەدىن ئۇلاردىن بۇرۇن ئۇ يەرگە ھىجرەت قىلىپ بارغان ئاسخابى كىرەملەرنىڭ مەدىنىگە ئەۋەتىلىشىنىمۇ تەلەپ قىلاتتى. ئامىر بىن ئۈمەييە، قىسقا ۋاقىت ئىچىدە خەبەشىستانغا بېرىپ، پادىشاھ نەجاشىنىڭ ھۇزۇرىغا باردى. نەجاشى تەختىدىن پەسكە چۈشتى. مەكتۇپنى چوڭ بىر ھۆرمەت ۋە مۇھەببەت بىلەن قولىغا ئالدى. مەكتۇپنى سۆيۈپ، يۈز-كۆزلىرىگە سۈركىگەندىن كېيىن: «ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن! ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبەرى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدىن، خەبەشىستان پادىشاھى نەجاشى ئەسخامەگە!... ھىدايەت نىسىپ بولغانغا سالاملىرىم بولسۇن!... ئەي ھۆكۈمدار! سېنىڭ سالامەت بولۇشىڭنى تىلەپ، ساڭا بېرىلگەن نىممەتلەر سەۋەبىدىن، ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتىمەن. ئۇنىڭدىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. ئۇ مەلىكتۇر (پۈتۈن دۇنيانىڭ ياراتقۇچىسى ۋە بىناكارىدۇر)، قۇددۇستۇر (ھەر تۈرلۈك ئەيىپ ۋە نوقسانلاردىن خالىدۇر)، مۆمىندۇر (خاتىرجەملىك تۇيغۇسى بەرگۈچىدۇر)، مۈھەيمىندۇر (ھەر نەرسىنى كۈزىتىپ تۇرغان).

مەن شاھادەت ئېيتىمەنكى، ئەيسا ئەلەيھىسسالام، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەڭ پاك ئىپپەت ئىگىسىدۇر. ھەر تۈرلۈك دۇنيا ھاياتىدىن ئۈزاق تۇرغان مەريەمگە ئائىت قىلغان روھى ۋە سۆزىدۇر. شۇنداق قىلىپ ئۇ ئەيساغا ھامىلە بولدى. ئاللاھ تائالاھ ئادەمنى، ئۆز قۇدرىتى بىلەن قانداق ياراتقان بولسا، ئەيسانىمۇ شۇنداق ياراتتى. ئەي ھۆكۈمدار! مەن، سېنى شېرىكى بولمىغان ئاللاھ تائالاھقا ئىمان ئېيتىشقا، ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىشىڭغا ۋە ماڭا ئىتائەت قىلىشىڭغا، ئاللاھ تائالاھنىڭ ماڭا ئەۋەتكەنلىرىگە ئىشىنىشكە دەۋەت قىلىمەن. چۈنكى مەن ئاللاھ تائالاھنىڭ بۇلارنى تەبلىق قىلىش ئۈچۈن ۋەزىپىلەندۈرۈلگەن بىر پەيغەمبىرى بولىمەن. ھازىر مەن، ساڭا لازىم بولغان تەبلىقنى قىلدىم. دۇنيا ۋە ئاخىرەت سائادىتىڭنى ئويلىغان ئاساستا ساڭا نەسىھەت قىلىمەن. نەسىھىتىمنى قوبۇل قىلىڭلار. ھىدايەتكە ئېرىشكەن، توغرا يولغا ئېرىشكەنلەرگە سالاملار بولسۇن» دەپ، ئوقۇشقا باشلىدى.

رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ مەكتۇپىنى ئاجايىپ بىر ھۆرمەت ۋە ھاياجان بىلەن ئوقۇغان ھۆكۈمدار ئەسخامە دەرھال، «ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئاللاھنىڭ قۇلى ۋە ھەق پەيغەمبەرىدۇر» دەپ شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولغاندىن

---

[198] بۇخارى، «تەپسىر»، 4؛ مەغازى، 77،82،84؛ «ئىلىم»،7؛ مۇسلىم، «جىھات»،109؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، III،441 ،I،262؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،607؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،43،353،II؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،259؛ ھۇزائى، ئەت-تاھرىچ،184~S:183؛ كەتتانى، ئەت-تەراتىبۇل-ئىدارىيە،346~I،345.

[199] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،15.

كېيىن، «قەسەم قىلايكى، ئۇ كىتابى بولغان يەھۇدى ۋە خىرىستىيانلارنىڭ كىتاپلىرىدا بايان قىلغان، كېلىشى ساقلىنىۋاتقان، بۇرۇن ئۆتكەن پەيغەمبەرلەرنىڭ كەلگۈسىدىكى خەۋىرىنى ئېلىپ كەلگەن خوش-خەۋەر يەتكۈزگۈچى پەيغەمبەردۇر.

ئەگەر ئۇنىڭ قېشىغا بېرىشقا پۇرسەت بولغان بولسا، مۇتلەق باراتتىم ۋە ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلاتتىم، دېگەن بولدى. ئۇ مەكتۇپنى گۈزەل بىر قۇتىغا قويغاندىن كېيىن، «بۇ مەكتۇپلار مۇشۇ يەردە تۇرغان مۇددەتتە، خەبەشتىن خەير ۋە بەرىكەت ئۇزاقلاشماس» دېدى.[200]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز نەجاشىغا ئىككى تانە مەكتۇپ ئەۋەتكەن ئىدى. نەجاشى ئەسخامە، يەنە بىر مەكتۇپتا يېزىلغانلارنىمۇ بىجا كەلتۈرۈپ، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك ئايالى ئۇممۇ ھابىبە ۋە باشقا ساھابىلەرنى كېمىلەرگە ئولتۇرغۇزۇپ، نۇرغۇن سوۋغات بىلەن مەدىنىگە يولغا سالدى. سوۋغات بىلەن بىرلىكتە ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىق خەۋىرىمۇ بار ئىدى. ھەزرىتى دىھيەي كەلبى، رۇم ئىمپىراتورلىقىنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن ئىدى. مەكتۇپنى بۇسرادىكى گاسسان ھۆكۈمدارى ھارىسقا بەرگەچ ئۇمۇ رۇم ئىمپىراتورى ھەراكلىئۇسقا ئەۋەتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ مەكتۇپىنى چوڭ بىر ئىشتىياق ۋە ھۆرمەت بىلەن ئالغان ھەزرىتى دىھيە، ئۇچقاندەك بۇسراغا يېتىپ كەلدى. ھارىس بىلەن كۆرۈشۈپ ئەھۋالنى بايان قىلدى. ھارىس دىھيەنىڭ يېنىغا تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئادى بىن خاتەمنى قوشۇپ قويدى. ئۇ چاغدا قۇددۇستا تۇرىۋاتقان ھەراكلىئۇسقا ئەۋەتتى. ئىككىسى بىرلىكتە قۇددۇسقا كېلىپ، ئىمپىراتور بىلەن كۆرۈشۈش ئۈچۈن مۇناسىۋەتلىك ئادەملەرنى ئىزدەپ تاپتى. ئىمپىراتورنىڭ ئادەملىرى، ئۇلارغا: «قەيسەرنىڭ ھۇزۇرىغا بارغان ۋاقتىڭلاردا، بېشىڭلارنى ئېگىپ ماڭىسىلەر، ئۇنىڭغا يېقىنلاشقاندا بولسا، ئۇنىڭغا تازىم قىلىپ سەجدە قىلىسىلەر، سىلەرگە تۇرۇش روخستى بەرمىگىچە بېشىڭلارنى يەردىن كۆتۈرمەيسىلەر» دېيىشتى.

بۇ سۆزلەر ھەزرىتى دىھيەگە ئېغىر كەلدى ۋە ئۇلارغا: بىز مۇسۇلمانلار ئاللاھ تائالاھتىن باشقا ھېچكىمگە سەجدە قىلمايمىز. ھەمدە ئىنسانىنىڭ ئىنسانغا باش قويىشى ئۇنىڭ يارىلىشىغىمۇ زىت، دېدى. بۇ سۆزنى ئاڭلىغان قەيسەرنىڭ ئادەملىرى: ئۇنداقتا، قەيسەر سىلەر ئېلىپ كەلگەن مەكتۇپنى ھەرگىزمۇ ئوقۇمايدۇ ۋە سېنى ھۇزۇرىدىن قوغلاپ چىقىرىدۇ، دېدى. ھەزرىتى دىھيە: بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، باشقىلارنىڭ ئۆزىگە سەجدە ئەمەس، ھەتتا ئۆزىنىڭ ئالدىدا ئېگىلىپ تۇرۇشىنىمۇ يول قويمايدۇ. ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشىدىغان ئادەم قۇل بولغان تەغدىردىمۇ، ئۇنىڭغا ھۆرمەت قىلىپ، ھۇزۇرىغا تەكلىپ قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭ دەردىنى، قىيىنچىلىقلىرىنى ھەل قىلىپ كۆڭلىنى ئالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭغا مايىل بولغانلارنىڭ ھەممىسىلا ھۆر ۋە شەرەپلىك ھېسابلىنىدۇ، دېدى.

بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغانلاردىن بىرسى: ئۇنداقتا قەيسەرگە سەجدە قىلمىساڭ، ساڭا بېرىلگەن ۋەزىپەڭنى ئورۇنداش ئۈچۈن ساڭا باشقا بىر يول كۆرسىتەي. قەيسەرنىڭ سارايىنىڭ ئالدى تەرىپىدە دەم ئالىدىغان بىر يەرى بار. ھەر كۈنى چۈشتىن بۇرۇن شۇ ھويلىغا چىقىپ ئايلىنىدۇ. ئۇ يەردە بىر مۇنبەر بار. ئۇنىڭ ئۈستىدە قانداق بىر خەت-چەك بولسا، ئۇنى ئېلىپ ئوقۇيدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن دەم ئالىدۇ. مەنچە سەن ھازىر بېرىپ مەكتۇپنى شۇ يەرگە قويۇپ قويۇپ سىرتتا ساقلىغىن. مەكتۇپنى كۆرسىلا سېنى چاقىرتىدۇ. ئۇ چاغدا سەن ۋەزىپەڭنى ئورۇندىيالىغان بولىسەن، دېدى.

بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان ھەزرىتى دىھيە، مەكتۇپنى ئۇ كىشى دېگەن يەرگە قويۇپ قويدى. ھەراكلىئۇس مەكتۇپنى قولىغا ئالدى ۋە ئەرەپچە بىلىدىغان بىر تەرجىمان تەلەپ قىلدى. تەرجىمان پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مەكتۇپىنى ئوقۇشقا باشلىدى. مەكتۇپنىڭ ئەڭ ئۈستى تەرىپىدە، «ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن! ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبىرى مۇھەممەتتىن، رۇملارنىڭ ئۇلۇغى ھەراكلىغا» دەپ يازغان ئىدى. ھەراكلىئۇسنىڭ قېرىندىشىنىڭ ئوغلى يەنناك، مەكتۇپنىڭ بۇنداق ئۇسۇلدا يېزىلغانلىقىنى كۆرۈپ غەزەپلەندى ۋە تەرجىماننىڭ مەيدىسىگە مۇش بىلەن بىرنى سالدى. تەرجىمان مۇشنىڭ زەربىسى بىلەن يەرگە يىقىلىپ چۈشۈپ مۇبارەك مەكتۇپ ئۇنىڭ قولىدىن چۈشۈپ كەتتى. ھەراكلىئۇس، يەنناكقا: نىمە ئۈچۈن بۇنداق قىلدىڭ؟ دېدى. ئۇ: مەكتۇپنى كۆرمىدىڭمۇ! مەكتۇپتا سېنىڭ ئىسمىڭدىن بۇرۇن ئۆزىنىڭ ئىسمى بىلەن باشلاپتۇ. سېنى ئۇلۇغ ھۆكۈمدار دەپ يازماستىن، رۇملارنىڭ ئۇلۇغى ھەراكىل دەپ يېزىپتۇ. نىمە ئۈچۈن رۇملارنىڭ ھۆكۈمدارى دەپ يازمايدۇ، نىمە ئۈچۈن باشتا سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن باشلىمايدۇ؟ ئۇنىڭ مەكتۇپىنى بۈگۈن ئوقۇساق بولمايدۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن ھەراكلىئۇس: قەسەم قىلايكى، سەن بىر ئەقىلسىز ياكى دەھشەت بىر ئەخمەق، سېنىڭ بۇنداق ئىكەنلىكىڭنى بىلمەپتىكەنمەن. مەن تېخى مەكتۇپنىڭ ئىچىدە نىمە بارلىقىنى بىلمەي تۇرۇپ، يىرتىپ تاشلاي دەمسەن؟ ھاياتىم بىلەن قەسەم ئىچەيكى، ئەگەر ئۇ، ئۆزى دېگەندەك پەيغەمبەر بولسا، مەكتۇپتا ئۆز ئىسمىنى

[200] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، IV،198؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، I،223؛ بەيخاكى، ئەس-سۇنەن، II،79؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،207~208.

بالدۇر يېزىش ۋە مېنى رۇملارنىڭ ئۇلۇغى دەپ يېزىشتا تامامەن ھەقلىق. مەن پەقەت ئۇلارنىڭ ئىگىسى، ھۆكۈمدارى ئەمەس، دىدى ۋە يەنناكنى ھۇزۇرىدىن قوغلاپ چىقاردى.

ئۇنىڭدىن كېيىن خرىستيانلارنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ ئالىمى، رەئىسى ۋە مۇشاۋىرى بولغان ئۇسكۇف ئىسمىدىكى كىشىنى چاقىرتىپ كېلىپ مەكتۇپنىڭ داۋامىنى ئوقۇتتى. مەكتۇپتا: «ئاللاھ تائالاھنىڭ ھىدايىتىگە ئېرىشىدىغانلارغا، توغرا يولغا ماڭغانلارغا سالاملار بولسۇن!» دەپ يېزىلغاندىن كېيىن، «ئەي رۇملارنىڭ ئۇلۇغى! سېنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىمەن. ئىسلامنى قوبۇل قىلغىنىكى، ساغلام يولغا ئېرىشكىن. مۇسۇلمان بولغىنكى، ئاللاھ تائالاھ ساڭا ئىككى قات ئەجىر بەرسۇن. ئەگەر يۈز ئۆرىسەڭ، پۈتۈن خرىستيانلارنىڭ ئۇۋالى ساڭا ئارتىلىپ قالىدۇ!» دەپ بۇيرىغان ئىدى. ئۇلارغا ئېيتقىنكى: «ئەي ئەھلى كىتاپ (خرىستيان ۋە يەھۇدىلار) ئارىمىزدا ئورتاق بولغان نوقتىغا كېلەيلى. ئۇ، ئاللاھ تائالاھتىن باشقا ھېچبىر نەرسىگە چوقۇنمايمىز ۋە ئۇنىڭغا ھەر قانداق نەرسىنى ئورتاق قوشمايمىز. ئاللاھ تائالاھتىن باشقا بىر نەرسىنى رەببىمىز قىلمايمىز. ئەگەر بۇ سۆزدىن يۈز ئۆرۈلسە،‹شاھىت بولۇڭلار بىزنى مۇسۇلمان› دەڭلار». (ئال ئىمران سۈرىسى، 64-ئايەت، مەنىسى)

رەسۇل ئەكرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ مەكتۇپى ئوقۇلغاندا، ھەراكلىئۇسنىڭ پېشانىسىدىن تەر تامچىلاشقا باشلىدى. مەكتۇپ ئوقۇلۇپ بولغاندىن كېيىن، سۇلايمان ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن مەن بۇنداق، «ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن» دىگەن بىر مەكتۇپ كۆرۈپ باقمىغان ئىدىم، دىدى. ھەراكلىئۇس، ئۇسكۇفتىن بۇ مەسىلىگە قانداق قارايدىغانلىقىنى سورىشى بىلەن، «قەسەم قىلايكى، ئۇ مۇسا ۋە ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بىزگە بىشارەت بەرگەن پەيغەمبىرىدۇر. بىز زادى ئۇنىڭ كېلىشىنى ساقلاپ تۇرغان ئىدۇق» دىدى. ھەراكلىئۇس: سەن بۇ ئىشتا بىزنىڭ قانداق قىلىشىمىزنى تەۋسىيە قىلىسەن، قانداق قىلساق بىزگە ئەڭ ئۇيغۇن؟ دەپ سورىدى. ئۇسكۇپ: ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشىڭىزنى ئۇيغۇن كۆردۈم، دىدى. ھەراكلىئۇس: مەن سېنىڭ دىگەن نەرسەڭنى بەكمۇ ياخشى بىلىمەن. پەقەت ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىپ مۇسۇلمان بولۇشقا كۈچۈم يەتمەيدۇ. چۈنكى ھۆكۈمرانلىقىم يوق بولىدۇ ھەم مېنى ئۆلتۈرىدۇ، دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى دىھيە ۋە ئادى بىن ھاتەمنى چاقىرتىپ كەلدى. ئادى: ھەي ھۆكۈمدار! قوي، ئۆچكە ۋە تۆگىلەرنىڭ ئىگىسى بولغان بۇ ئەرەپ زات، مەملىكىتىدە يۈز بەرگەن بىر ۋەقەنى ساڭا سۆزلەپ بەرمەكچى، دىدى. ھەراكلىئۇس: مەملىكىتىڭدىكى قانداق ۋەقە؟ دەپ سورىدى. ھەزرىتى دىھيە: ئارىمىزدا بىر زات ئوتتۇرغا چىقىپ ئۆزىنى پەيغەمبەر دەپ ئېلان قىلدى. خەلقنىڭ بىر قىسمى ئۇنىڭغا ئىشەندى بىر قىسمى ئىشەنمىدى، ئىشەنگەنلەر بىلەن ئىشەنمىگەنلەر ئوتتۇرىسىدا ئۇرۇش بولىۋاتىدۇ، دىدى.

بۇ سۆزدىن كېيىن ھەراكلىئۇس، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى سۈرۈشتۈرۈشكە باشلىدى. شام ۋالىسىغا ئەمىر بېرىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن بىر قان سېستىمىسىكى بىر كىشىنى تېپىپ كېلىشنى بۇيرىدى. ھەمدە ئۆزىنىڭ دوستى بولغان، ئىبراھىمچە بىلگەن رومادىكى بىر ئالىمغا خەت يېزىپ، بۇ ئىشنى سورىدى. رومادىكى دوستىدىن، ئۇ سورىغان كىشىنىڭ ئاخىرقى زامان پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن بىر جاۋاپ خېتى كەلدى. شام ۋالىسىمۇ، تىجارەت ئۈچۈن شامغا كەلگەن قورەيش كارۋاننى ئۇچراتتى. بۇلارنىڭ ئىچىدە تېخى مۇسۇلمان بولمىغان قۇرەيشنىڭ رەئىسى، ئەبۇ سوفيانمۇ بار ئىدى.

ئەبۇ سوفيان: «بىز گاززادە تۇرۇۋاتقان ۋاقتىمىزدا، ھەراكلىئۇسنىڭ شام ۋالىسى، خۇددى بىزنى ئۇرىدىغاندەكلا بىزگە قاراپ كەلدى ۋە:‹سىز، شۇ ھىجازدىكى زاتنىڭ قەۋمىدىن كەلگەنمۇ؟› دەپ سورىدى. بىز: ‹ھەئە›دىدۇق. ئۇ:‹يۈرۈڭلار، بىز بىلەن ئىمپىراتورنىڭ قېشىغا بارىسىلەر!›دىدى ۋە بىزنىڭ شامغا ئېلىپ كەتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. شام ۋالىسى ئەبۇ سوفياننى ۋە ئۇنىڭ يېنىدىكىلەرنى ھەراكلىئۇسنىڭ قېشىغا ئېلىپ باردى. بۇ چاغدا ھەراكلىئۇس قۇددۇستىكى بىر چىركاۋدا ئىدى. ۋەزىرلىرى بىلەن بىللە ئولتۇرغان بولۇپ بېشىغا تاج كىيگەن ئىدى. ھەراكلىئۇس، ئەبۇ سوفيان ۋە ئۇنىڭ قېشىدىكىلەر بولۇپ ئوتتۇز ئەتراپىدا كىشىنى بۇ يەردە قوبۇل قىلدى.

تەرجىمان چاقىرىلدى ۋە ئۇلارغا: ئىچىڭلاردا، ئۆزىنى پەيغەمبەر دەپ ئېلان قىلغان ئۇ زاتقا ئۇرۇقداشلىق جەھەتتىن ئەڭ يېقىن بولغان كىشى بارمۇ؟ دەپ سورىدى. ئەبۇ سوفيان: ئۇنىڭغا مەن ئەڭ يېقىن تۇققان، دەپ جاۋاب بەردى. ھەراكلىئۇس: تۇققانلىق مۇناسىۋىتىڭلار قانچىلىك دەرىجىدە؟ دىدى. ئەبۇ سوفيان: تاغامنىڭ ئوغلى، دىدى. ھەراكلىئۇس، ئەبۇ سوفياننى ئۆزىگە يېقىن كېلىشىنى ۋە باشقىلارنىڭ ئۇنىڭ ئارقىسىدا تۇرىشىغا ئەمىر قىلدى. ئەبۇ سوفيان باشتا يالغان سۆزلىگەن بولسىمۇ، ئاخىرىدا ھۆكۈمدارنىڭ ھەيۋىسىدىن قورقۇپ يالغان سۆزلىمىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا شۇ دىئالوگلار بولۇپ ئۆتتى:

-پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلغان شۇ كىشىنىڭ ئاراڭلاردىكى جەمەتى قانداق؟

-ئۇ، زامانىمىزنىڭ ئەڭ ياخشى تەبىقىسىدىن كەلگەن. جەمەتى ئارىمىزدا ئەڭ تاللانغان جەمەت.

-ئىچىڭلاردا ئۇنىڭدىن بۇرۇن پەيغەمبەرلىكىنى ئېلان قىلغانلار بولۇپ باقتىمۇ؟

-ياق، بولمىدى.

-ئۇنىڭ ئاتا-بۇۋىلىرىدىن ھۆكۈمدار چىققانمۇ؟

-ياق.

-ئۇنىڭغا خەلقنىڭ بايلىرىمۇ ياكى كەمبەغەل، ئاجىزلار ئەگەشتىمۇ؟

-ئۇنىڭغا ئەگەشكەنلەر، كەمبەغەل، ئاجىز، ياشلار ۋە ئاياللاردۇر. ئۇنىڭغا قەۋمىنىڭ چوڭلىرى ۋە بايلىرىدىن ئەگەشكەنلەر بەك ئاز.

-ئۇنىڭ يولىدىن ماڭغانلار كۆپىيىۋاتامدۇ ياكى ئازلاۋاتامدۇ؟

-كۆپىيىۋاتىدۇ.

-ئۇنىڭ دىنىغا كىرگەندىن كېيىن، دىن يارىماي ياكى پۇشايمان قىلىپ دىندىن چىققانلار بارمۇ؟

-يوق.

-پەيغەمبەر بولۇشتىن ئىلگىرى ئۇ يالغان سۆزلىگەنمۇ؟

-ياق.

-ئۇ پەيغەمبەرنىڭ ۋەدىسىگە ۋاپا قىلمىغىنى ياكى سۆزىگە ئەمەل قىلمىغان ۋاقتى بولدىمۇ؟

-ياق، بولمىدى. ئەمما بىز ھازىر ئۇنىڭ بىلەن بىر مۇددەتلىك ئۇرۇش قىلماسلىق ئۈچۈن سۈلھى تۈزدۇق. بۇ مۇددەت ئىچىدە ئۇنىڭ نىمە قىلىدىغانلىقىنى بىلمەيمىز.

-ئۇ سىلەرگە نىمىنى ئەمىر قىلىۋاتىدۇ؟

-يالغۇز بىر بولغان ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشنى، ئۇنىڭغا ھېچبىر نەرسىنى شېرىك قىلماسلىقنى. بۇتلاغا چوقۇنماسلىقنى تەبلىق قىلدۇ. ناماز قىلىشنى، راستچىل بولۇشنى، كەمبەغەل ۋە يوقسۇللارغا ياردەم قىلىشنى، ھاراملاردىن ئۇزاق تۇرۇشنى، ۋەدىگە ۋاپا قىلىش، ئامانەتكە خىيانەت قىلماسلىقنى ۋە ئۇرۇق تۇققانلارنى يوقلاپ تۇرۇشنى ئەمىر قىلىدۇ.

چىركاۋدا بۇ دىئالوگلار بولۇپ ئۆتتى ۋە رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ مەكتۇپى ئوقۇلۇپ ئۆتتى. ھەراكلىئۇس مەكتۇپنى سۆيۈپ، يۈزلىرىگە سۈرۈپ بېشىغا قويىشى بىلەن رۇملارنىڭ ئارىسىدا ۋاراڭ-چۇرۇڭ بولۇپ كەتتى. قەيسەر، ئەبۇ سوفيان ۋە ئۇنىڭ يېنىدىكىلەرنىڭ چىقىپ كېتىشىنى ئەمىر قىلدى. تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئەبۇ سوفيان بۇ يەردە ئىشەنچلىك ھالدا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇ داۋاسىنىڭ مۇۋاپىقيەتلىك بولىدىغانلىقىنى كۆزى يەتكەنلىكىنى بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى دىھيە، ھەراكلىئۇسنىڭ ئالدىغا كېلىپ، مۇبارەك چىرايلىق جامالى ۋە گۈزەل، تاتلىق ئاۋازى بىلەن: «ئەي قەيسەر! مېنى ساڭا بۇسرادىن بىرسى (ھارىس) ئەۋەتتىكى، ئۇ سېنىڭدىن خەيرلىك، ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، مېنى ئۇنىڭغا ئەۋەتكەن زات (رەسۇلۇللاھ) بولسا، ھەم ئۇنىڭدىن ھەم سېنىڭدىن خەيرلىكتۇر. سەن مېنىڭ سۆزلىرىمنى كەمتەرلىك بىلەن ئاڭلاپ، نەسىھىتىمنى قوبول قىلىشىڭ كېرەك! چۈنكى كەمتەرلىك قىلساڭ، نەسىھەتلەرنى ئاڭلايسەن. نەسىھەتلەرنى قوبول قىلمىساڭ، ئىنساپلىق بولالمايسەن!» دىدى. ھەراكلىئۇس، داۋام قىل دەپ ئەمىر بېرىشى بىلەن، ھەزرىتى دىھيە: «ئۇنداقتا مەن سېنى ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلغان ئاللاھ تائالاھقا ئىمان ئېيتىشىڭغا دەۋەت قىلىمەن. مەن سېنى، بۇرۇنقى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ، ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ كەلگۈسىدىن خەۋەر بەرگەن شۇ ئۈممى پەيغەمبەرگە ئىمان كەلتۈرىشىڭنى دەۋەت قىلىمەن. ئەگەر بۇ توغۇرلۇق بىر نەرسە بىلسەڭ، دۇنيا ۋە ئاخىرەت ھاياتىنى قولغان كەلتۈرۈشنى ئويلىساڭ، ئۇلارنى كۆز ئالدىڭغا كەلتۈرگىن. بولمىسا ئاخىرەت سائادىتى قولۇڭدىن قاچىدۇ. كۇپۇرلۇق ۋە شېرىك ئىچىدە قالىسەن. شۇنى ياخشى بىلگىنكى، سېنىڭ رەببىڭ بولغان ئاللاھ تائالاھ، زالىملارنى ھالاك قىلغۇچى ۋە نىممەتلەرنى بەرگەن ۋە ئالغاندۇر» دىدى.

ھەراكلىئۇس: «مەن، قولۇمغا تەككەن بۇ مەكتۇپنى ئوقۇماستىن، يېنىمدىكى ئالىملاردىن بىلمىگەنلىرىمنى سورىماستىن، بۇلاردىن ۋاز كەچمەيمەن. بۇنىڭدىن پەقەت خەيىر ۋە ياخشىلىق كۆردىم. سەن ماڭا، ئويلىشىپ ھەقىقەتنى تاپىقچە مۆھلەت بەرگىن» دىدى. ھەراكلىئۇس، مەلۇم ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن ھەزرىتى دىھيەنى قېشىغا چاقىرتىپ، ئايرىم پاراڭلاشتى. ئۇ سۆزىدە: «رۇملارنىڭ مېنى ئۆلتۈرىشىدىن قورقىۋاتىمەن. سېنى ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ئۇلۇغ ئالىملىرىدىن بىرسى ۋە مەندىنمۇ چوڭ كۆرىدىغان بىر زات بولغان داگاتىرغا ئەۋەتەي. پۈتۈن خىرىستىيانلار ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئىمان ئېيتسا، رۇملارنىڭ ھەممىسى ئىمان ئېيتىدۇ. ئۇ چاغدا مەنمۇ، قەلبىمدىكى ئىتقادىمنى ئاشكارلايمەن» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەراكلىئۇس، بىر مەكتۇپ يېزىپ ھەزرىتى دىھيەگە بېرىپ ئۇنى داگاتىرغا يوللىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، داگاتىر غىمۇ مەكتۇپ يوللىغان ئىدى. داگاتىر مەكتۇپنى ئوقۇپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سالاھىتىنى ئاڭلىشى بىلەنلا، ئۇنىڭ ھەزرىتى مۇسا ۋە ھەزرىتى ئەيسانىڭ خەۋەر بەرگەن ئاخىرقى پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە چەكسىز ئىشەندى ۋە دەرھال ئىمان ئېيتتى. ئۆيىگە كەتكەن پېتى، ھەر يەكشەنبە كۈنى قىلىدىغان ۋەزلىرىگە ئۈچ قېتىم ئۇدا چىقمىدى. خىرىستىيانلار: «داگاتىر غا نىمە بولغاندۇ، ئۇ ئەرەپ بىلەن كۆرۈشكەندىن كېيىنلا تالا-تۈزگە چىقماس بولدى! ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشىمىز!» دەپ ۋارقىراشتى.

داگاتىر بۇرۇن كىيىدىغان قارا كىيىمنى سېلىپ تاشلاپ، ئۈستىگە ئاق رەڭلىك پەرىجە كىيىپ، قولىدىكى ھاسىسى بىلەن چىركاۋغا كەلدى. بۇ رايوندىكى پۈتۈن كىشىلەرنى چاقىرتىپ كەلگەندىن كېيىن، ئورنىدىن تۇرۇپ: «ئەي خىرىستىيانلار! شۇنى ئاڭلىمىدىم دەمەڭلار، بىزگە ئەخمەتتىن (ئەلەيھىسسالام) مەكتۇپ كەلدى. بىزنى ھەق دىنغا دەۋەت قىلدى. مەن بۇنى ئوچۇق بىلىمەن ۋە ئىشىنىمەن. ئۇ ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەق پەيغەمبىرى» دىدى. بۇنى ئاڭلىغان خىرىستىيانلار، ئۇدۇل بېرىپ ئۇنى دۇمبالاپ شېھىت قىلدى. ھەزرىتى دىھيە بۇ ئەھۋالنى ھەراكلىئۇسقا خەۋەر قىلدى.

ھەراكلىئۇس: «مەن ساڭا دىمىدىممۇ؟ داگاتىر خىرىستىيانلار ئۈچۈن مەندىنمۇ ئەزىز ۋە ئابرۇيلۇق ئىدى. ئەگەر ئۇلار ئاڭلىسا مېنىمۇ، ئۇنى ئۆلتۈرگەندەك ئۆلتۈرىۋىتىدۇ» دىدى.

بۇخارىنىڭ ساھىھىدە زىكىر قىلغان ۋە زۇھرى رىۋايەت قىلغان بىر خەۋەردە: « ھەراكلىئۇس ھۇمۇستىكى سارىيىدا، رۇملارنىڭ ئۇلۇغلىرىنى چاقىرتىپ ئىشىكلەرنىڭ تاقىلىشىنى ئەمىر قىلدى. ئاخىرىدا ئېگىز بىر يەرگە چىققاندىن كېيىن: ئەي رۇم جامائىتى! سىلەر ھۇزۇر ۋە سائادەتكە ئېرىشىشنى، ھاكىمىيىتىڭلارنىڭ داۋام قىلىشىنى، ھەزرىتى ئەيسانىڭ بىشارەت بەرگەن يولىغا مېڭىشنى خالامسىلەر؟ دىدى. رۇملار: ئەي بىزنىڭ ھۆكۈمرانىمىز! بۇلارنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن نىمە قىلالايمىز! دىدى. ھەراكلىئۇس: ئەي رۇم جامائىتى! مەن، سىلەرنى خەيىرلىك بىر ئىش ئۈچۈن يىغدىم. ماڭا ھەزرىتى مۇھەممەتنىڭ مەكتۇپى كەلدى. مېنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلدى. قەسەم قىلايكى، ئۇ، بىز كېلىشىنى تۆت كۆز بىلەن كۈتۈۋاتقان، كىتابلىرىمىزدا يېزىلغان ۋە ئالامەتلىرى ئىنىق بولغان پەيغەمبەردۇر. كېلىڭلار! ئۇنىڭغا بەيئەت قىلىپ، دۇنيا ۋە ئاخىرەت سائادەتىگە ئېرىشەيلى! دىدى. بۇ سۆزلەر بەدىلىگە، ئۇ يەردىكى كىشىلەر يامان سۆلەرنى قىلىپ، ئاچچىقلىرىنى ئىچىگە يوشۇرالماي، تالاغا چىقىپ كېتىش ئۈچۈن ئىشىك تەرەپلەرگە قاراپ مېڭىشتى. ئەمما ئىشىكلەر تاقاق بولغانلىقى ئۈچۈن تالاغا چىقالمىدى. ھەراكلىئۇس رۇملارنىڭ بۇ ھەرىكەتلىرىنى كۆرۈپ، ئىسلامىيەتتىن بۇ قەدەر ئۈزاق تۇرغىنىنى كۆرۈپ، جېنىدىن ئەنسىرەپ: ئەي رۇم جامائىتى! مېنىڭ سۆزلىگەنلىرىم، سىلەرنىڭ دىنىڭلارغا بولغان ساداقىتىڭلارنى سىناش ئۈچۈن ئىدى. دىنىڭلارغا بولغان ساداقىتىڭلارنى ۋە مېنى سۆيۈندۈرگەن بۇ ھەرىكەتلىرىڭلارنى كۆردۈم. بۇ سۆزنى ئاڭلىغان رۇملار، ھەراكلىئۇسقا سەجدە قىلدى ۋە ئىشىكلەر ئېچىلىشى بىلەن سارايدىن چىقىپ كېتىشتى»[201] دەپ بايان قىلىنغان ئىدى.

ھەراكلىئۇس ھەزرىتى دىھيەنى چاقىرىپ بولۇپ ئۆتكەنلەرنى سۆزلەپ بەردى. بىر-بىرىدىن قىممەتلىك سوۋغاتلارنى تەغدىم قىلدى. ئۇنىڭ سىرتىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بىر مەكتۇپ يازدى. مەكتۇپ ۋە سوۋغاتلارنى ھەزرىتى دىھيە ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەۋەتتى. ھەراكلىئۇس مۇسۇلمان بولۇشنى ئارزۇ قىلدى ئەمما ھاكىمىيەت ۋە جان قايغۇسى سەۋەبىدىن ئىمان ئېيتمىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يازغان مەكتۇپىدا: «ھەزرىتى ئەيسانىڭ خەۋەر قىلغان ئاللاھنىڭ ھەق پەيغەمبىرى مۇھەممەتكە رۇم ھۆكۈمرانى قەيسەردىن سالام! ئەلچىڭىز مەكتۇپ بىلەن ھۇزۇرۇمغا كەلدى. مەن شاھادەت كەلتۈرىمەنكى، سەن ئاللاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرى. بىز سېنى ئىنجىلدا يېزىلغان ھالەتتە كۆردۇق. ھەزرىتى ئەيسا سەن توغۇرلۇق ئىنىق بىشارەت بەرگەن. رۇملارنى ساڭا ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلغان بولساممۇ، ئۇلار يېقىن كەلمىدى. مېنىڭ سۆزۈمگە قۇلاق سالغان بولسا، بۇ ئۇلار ئۈچۈن خەيىرلىك بولاتتى. مەن سېنىڭ قېشىڭدا تۇرۇپ، ساڭا خىزمەت قىلىشنى ۋە پۇتلىرىڭنى يۇيۇشنى ئارزۇ قىلاتتىم» دەپ يېزىلغان ئىدى.

ھەزرىتى دىھيە، ھەراكلىئۇسنىڭ قېشىدىن ھىسماغا يېتىپ كەلدى. يولدا جۇزام ۋادىلىرىدىن شەنار ۋادىسىدا، ھۇنەيد بىن ئۇس ۋە ئۇنىڭ ئوغلى بىلەن ئادەملىرى ھەزرىتى دىھيەنى بۇلىدى. كونا كىيىملىرىدىن باشقا ھەممە نەرسىسىنى بۇلاپ كەتتى. بۇ ئەترابلاردىكى دۇبەيىب بىن رىفائە بىن زەيد ۋە ئۇنىڭ قەۋمى ئىسلام دىنىغا كىرگەن ئىدى. دىھيە ۋەقەنى ئۇلارغا سۆزلەپ بېرىشى بىلەن ئۇلار ھۇنەيد بىن ئۇس ۋە ئۇنىڭ ئادەملىرىدىن بارلىق نەرسىلەرنى قايتۇرۇۋالدى. ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، زەيد بىن ھارىسنى ھۇنەيد بىن ئۇس ۋە ئۇنىڭ ئادەملىرىگە ئەۋەتتى. شۇنداق قىلىپ ئۇ ئەترابتىكى ھەممىسى مۇسۇلمان بولدى. ھەزرىتى

[201] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،259.

دىهيه مەدىنىگە بارا-بارماي، ھەتتا ئۆز ئۆيىگىمۇ كىرمەستىن ئۇدۇل رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا باردى. ئۇ ئىشىكنى قاقتى. پەيغەمبەر: كىم؟ دىدى. ئۇ: دىهيەتۇل كەلبى، دىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى: ئۆيگە كىرگىن، دىدى. ھەزرەتى دىهيە ئۆيگە كىرىپ، بولۇپ ئۆتكەن ئىشلارنى يىپىدىن يىڭنىسىگىچە سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەراكلىئۇسنىڭ مەكتۇپىنى ئوقىدى ۋە «ئۇنىڭ ئۇچۇن بىر مۇددەت سەلتەنەتلىك ھۆكۈم سۈرىدۇ. مەكتۇپ ئۇلارنىڭ يېنىدا قالغان مۇددەتكىچە ئۇلار سەلتەنەت ئىچىدە ئۆتىدۇ»[202] دىدى.

ھەراكلىئۇس مەكتۇپىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئىمان ئەتكەنلىكىنى يازغان بولسىمۇ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئۇ يالغان سۆزلىدى، دىنىدىن چىقمىدى» دىگەن ئىدى. ھەراكلىئۇس پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مەكتۇپىنى يىپەكتىن بىر ئەتلەسكە سېلىپ، ئۇنى ئورىغاندىن كېيىن يۇمىلاق ئالتۇن قاچىنىڭ ئىچىگە سېلىپ ساقلاپ قويىدى. ھەراكلىئۇس ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسى ئۇنى ھەر ۋاقىت مۇھاپىزەت قىلىپ تۇرغان ۋە باشقىلاردىن يوشۇرغان ئىدى. مەكتۇپىنىڭ ئۇلارنىڭ قولىدا تۇرغان مۇددەتكىچە سەلتەنەت سۈرىدىغانلىقىنى سۆزلەيتتى ۋە قەتئى ئىشىنەتتى. ھەقىقەتەن شۇنداق بولغان ئىدى.

رەسۇل ئەكرەم سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، خاتىب بىن ئەبى بەلتانى مىسىر ھۆكۈمرانىغا ئەۋەتىشتىن بۇرۇن: ئەي ئاسخابىم! مۇكاپاتىنى ئاللاھ تائالاھتىن كۈتۈش ئۇچۇن شۇ مەكتۇپنى مىسىر ھۆكۈمرانىغا قايسىڭلار ئېلىپ بارىسىلەر؟ دىدى. ھەزرەتى خاتىب ئورنىدىن چاچىراپ تۇرۇپ: يا رەسۇلۇللاھ! مەن ئېلىپ باراي! دىدى. پەيغەمبەرىمىز: ئەي خاتىب! بۇ ۋەزىپەڭ ئۇچۇن ئاللاھ تائالاھ سېنى مۇبارەك قىلسۇن! دىدى. خاتىب بىن ئەبى بەلتا ھەزرەتلىرى، مەكتۇپنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن ئالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن خوشلاشقاندىن كېيىن، ئۆيىگە بېرىپ ئات-ئۇلاقلارنى تەييارلاپ، ئائىلىسىدىكىلەر بىلەن خوشلاشقاندىن كېيىن يولغا چىقتى. مىسىر ھۆكۈمرانى مۇكاۋكىسنىڭ ئىسكەندىرىيەدە ئىكەنلىكىدىن خەۋەر تېپىپ دەرھال ئۇ يەرگە يېتىپ باردى. ئوردىغا كىرىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭ مەقسىتىدىن خەۋەر تاپقان دەرۋازىۋەن ھەزرەتى خاتىبقا چەكسىز ھۆرمىتىنى بىلدۈردى. ئۇنى ئازىراقمۇ ساقلاتمىدى. مۇكاۋكىس دېڭىزدا بىر كېمىدە ئادەملىرى بىلەن پاراڭلىشىپ تۇراتتى. ھەزرەتى خاتىب، كىچىك بىر قېيىققا چىقىپ مۇكاۋكىسنىڭ يېنىغا كەلدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مەكتۇپىنى بەردى. ھەزرەتى خاتىبتىن ئالغان مەكتۇپنى ئوقۇشقا باشلىدى. «ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن! ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇلى ۋە پەيغەمبەرى بولغان مۇھەممەتتىن، كىبتنىڭ (بۇرۇنقى مىسىر خەلقىنىڭ) ئۇلۇغى مۇكاۋكىسقا! سالام، ھىدايەتنى راۋا كۆرگەنلەرگە بولسۇن. سېنى، سالامەتلىك ئىچىدە كۆرىشىم ئۇچۇن ئىسلامىيەتكە دەۋەت قىلىمەن. مۇسۇلمان بولغىنىڭ، سالامەت بول ۋە ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىككى ھەسسە ئەجرىگە نائىل بولغىن. ئەگەر يۈز ئۆرسەڭ پۈتۈن كىبتى خەلقىنىڭ ئۇۋالى ساڭا بولىدۇ. ئەي ئەھلى كىتاپ (يەھۇدى ۋە خىرىستىيان) بولغان! ئارىمىزدىكى بىر نوقتىغا كېلىڭلار! ئۇ بولسا، ئاللاھ تائالاھتىن باشقا ھىچ بىر ئىلاھقا چوقۇنماڭلار ۋە ئۇنىڭغا ھىچبىر نەرسىنى شېرىك قوشماڭلار! ئاللاھ تائالاھنى قايرىپ قويۇپ، ئىچىمىزدىن بىرسىنى ياراتقۇچى ئاللاھ ئورنىدا كۆرمەڭلار! ئەگەر بۇ سۆزىدىن يۈز ئۆرسە،‹شاھىت بولۇڭلار! بىز مۇسۇلمان› دەڭلار» (ئال ئىمران سۈرىسى، 64-ئايەت، مەنىسى)

كائىناتنىڭ سۇلتانىنىڭ مەكتۇپىنى ئوقۇشى بىلەن، مۇكاۋكىس ھەزرەتى خاتىبقا: «خەيرلىك بولسۇن!» دىدى. مىسىر ھۆكۈمرانى، قوماندانلىرىنى ۋە ۋەزىر-ۋۇزرالىرىنى چاقىرتىپ خاتىب بىلەن سۆھبەتكە چۈشتى. ھۆكۈمدار: بەزى نەرسىلەرنى بەكمۇ بىلگىم بار. بۇ خۇسۇستا سېنىڭ بىلەن پاراڭلىشىپ سورايمەن، دىدى. ھەزرەتى خاتىب: مەرھەمەت، سۆھبەتلىشەيلى، دىدى. مۇكاۋكىس: سىزنى ئەۋەتكەن ئۇ زاتتىن ماڭا بىر ئۇچۇر بېرىڭ، ئۇ بىر پەيغەمبەرمۇ؟ ئازىراق سۆزلەپ بەرگىن، دىدى. ھەزرەتى خاتىب: شۇنداق، ئۇ بىر پەيغەمبەردۇر. مۇكاۋكىس: ئۇ راستىنلا پەيغەمبەر بولسا، نىمىشقا ئۇنى ئۆز يۇرتىدىن قوغلاپ، باشقا يۇرتلاردا سەرسان بولۇشىغا سەۋەپ بولغان قەۋمى ئۇچۇن ئۇلارنى قارغاپ دۇئا قىلمىدى؟ دىدى. ھەزرەتى خاتىب: سەن، ئەيسا بىن مەريەم ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ئىشىنىسەن شۇنداقمۇ؟ قەۋمى ئۇنى تۇتۇپ ئۆلتۈرمەكچى بولغاندىمۇ، ئۇلارنى قارغاپ دۇئا قىلمىغان. جانابى ئاللاھ ئۇنى كۆككە ئۆز دەرگاھىغا ئېلىپ كېتىپ مۇكاپاتلىدى. ھالبۇكى قەۋمىنىڭ ھالاك بولۇشى ئۇچۇن قارغاپ دۇئا قىلىش قولىدىن كەلمەسمۇ؟ ئەمما ئۇ ئۇنداق قىلمىدى، دىدى. مۇكاۋكىس: تولىمۇ چىرايلىق جاۋاب بەردىڭ. سەن ھەقىقەتەن ھىكمەتلەر ئېگىسى بولغان بىر زاتنىڭ قېشىدىن كەلگەن ھاكىم ئىكەنسەن. بۇ كېچە يېنىمدا قالغىن، ئەتە ساڭا جاۋابىمنى بىرەي، دىدى. ھەزرەتى خاتىب ھەزرەتى مۇسا زامانىدىكى فىرئەۋۇن ھەققىدە مۇكاۋكىسقا: سەندىن بۇرۇن بۇ يەردە بىر ھۆكۈمران بار ئىدى. ئۇ خەلقىگە، «مەن ئەڭ ئۇلۇغ ئىلاھ!» دەپ، ئىلاھ ئىكەنلىكىنى پەش قىلغان ئىدى. ئاللاھ تائالاھ ئۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەت ئازابى بىلەن جازاغا تارتتى ۋە ئۇنىڭدىن ئىنتىقام ئالدى. سەن ئۇنىڭدىن ئىبرەت ئالغىن، باشقىلارغا ئىبرەت بولما! دىدى. مۇكاۋكىس: بىز

[202] بۇخارى، «تەپسىر»، 4؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،441؛ بەيخاكى، ئەس-سۇنەن،II،353؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،259.

ئۆچۈن بىر دىن باردۇر. بىز بۇ دىنىمىزنى ئۇنىڭدىن خەيرلىك بىر دىن بولمىغىچە بۇ دىندىن ۋاز كەچمەيمىز، دىدى. ھەزرىتى خاتىپ: سەن چىڭ تۇرىۋاتقان ۋە ئۇنىڭدىن خەيرلىكى بولمىغان تەغدىردە ۋاز كەچمەيدىغان بۇ دىنىڭدىن تېخىمۇ گۈزەل بولغان بىر دىن بار، ئۇ بولسىمۇ ئىسلام دىنىدۇر. بىز سېنى، ئالللاھ تائالاھنىڭ بۇ ئاخىرقى دىنىغا ئىسلامىيەتكە دەۋەت قىلىمىز. ئالللاھ تائالاھ دىنىنى ئۇنىڭ بىلەن مۇكەممەللەشتۈردى. ئۇنى ئىنسانلارغا يېتەرلىك قىلدى. بۇ كەسكىن ھۆكۈمدۇر. بۇ پەيغەمبەر پەقەت سېنى ئەمەس پۈتۈن ئىنسانىيەتنى دەۋەت قىلىۋاتىدۇ. ئۇ ۋاقىت قۇرەيش ئىنسانلار ئىچىدە ئۇنىڭغا ئەڭ ناچار مۇئامىلە قىلغان ۋە قارشى چىققىنى، يەھۇدىلار ئەڭ چوڭ دۈشمەنلىك قىلغىنى، خىرىستىيانلار ئەڭ يېقىن بولغىنى بولدى. ئالللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەيسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە خەۋەر بېرىشى، ئوخشاشلا ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ھەققىدە خەۋەر بەرگىنىدۇر. بۇ سەۋەپتىن، بىزنىڭ سېنى قۇرئان-كەرىمگە دەۋەت قىلىشىمىز. سېنىڭ يەھۇدىلارنى ئىنجىلغا دەۋەت قىلغىنىمىزغا ئوخشاشتۇر. شۈبھىسىز بىلىپ تۇرۇپسەن، پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ئۆزىنى بىلىدىغان قەۋىمگە ئەۋەتىلگەندۇر. ئۇ قەۋىمنىڭ بۇ پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىشى ۋاجىپتۇر. نەتىجىدە سەن بۇ پەيغەمبەرگە توغرا كەلگەنلەردىن بىرسى بولسەن. بىز سېنى بۇ يېڭى دىنغا دەۋەت قىلىمىز، دىدى. ھەزرىتى خاتىبنىڭ بۇ سۆزلىرىنى ئاڭلىغان مۇكاۋكىس: مەن بۇ پەيغەمبەرنىڭ ھالىغا قاراپ باقتىم. ئەمىر-پەرمانلىرىدا ۋە چەكلىگەن نەرسىلىرىدە ئەسلا ئەقىلگە ئۇيغۇن كەلمەيدىغان بىر نەرسە تاپالمىدىم. مېنىڭ ھىس قىلىشىمچە، ئۇ بىر سېھىرگەر، كاھىن ۋەيا بىر يالغانچى ئەمەس. پەيغەمبەرلىك ئالامەتلىرىدىن بەزىلىرىنى ئۇنىڭدا كۆردۈم. يۇشۇرۇن نەرسىلەرنى ئاشكارە قىلماق بۇ ئالامەتلەردىن بىرسىدۇر. بەزى سىرلاردىن خەۋەر بەردى. يەنە بىر ئاز ئويلىشاي! دەپ مۆھلەت ئالدى. مۇكاۋكىس كېچىدە خاتىب ھەزرەتلىرىنى ئويغىتىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەققىدە يەنە بىر قىسىم سوئاللار سوراش ئارزۇسى بارلىقىنى ئېيتتى. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا تۆۋەندىكى دىئالوگلار بولۇپ ئۆتتى.

-ئۇنىڭ ھەققىدە سورايدىغان سوئاللىرىمغا توغرا جاۋاپ بەرسەڭ، ئۈچ نەرسىنى سورايمەن.

-خالىغان سوئالنى سورىغىن، مەن ساڭا توغرا جاۋاپ بىرىمەن.

-مۇھەممەت ئىنسانلارنى نىمىگە دەۋەت قىلىۋاتىدۇ؟

-يالغۇز ئالللاھ تائالاھقا ئىبادەت قىلىشنى دەۋەت قىلىۋاتىدۇ. كېچە ۋە كۈندۈزدە بەش ۋاقىت ناماز قىلىشنى، رامىزان ئېيىدا روزا تۇتۇشنى، ۋەدىگە ۋاپا قىلىشنى، ئۆلۈپ قالغان ھايۋانلارنىڭ گۆشىنى يىمەسلىكىنى ئەمىر قىلىدۇ.

-ئۇنىڭ تەقى-تۇرقىنى ماڭا تەسۋىرلەپ بەرگىن!

ھەزرىتى خاتىب پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تەقى-تۇرقى ھەققىدە قىسقىچە سۆزلەپ بەردى، يەنە نۇرغۇن ئالاھىدىلىكلىرىنى سۆزلىمىگەن ئىدى.

-سەن سۆزلەپ بەرمىگەن يەنە نۇرغۇن نەرسىلەر قالدى. كۆزلىرىدە ئازىراق قىزىللىق بار ئىدى. ئارقا مۈرىسىدە پەيغەمبەرلىك تامغىسى بار ئىدى. ئۆزى ئېشەككە مىنىدۇ، سوف (ئىنچىكە يۇڭلۇق رەخت كىيىم) كىيىدۇ. خورما ۋە گۆشى ئاز تاماقلارنى يەيدۇ. تاغىلىرى ۋە تاغىسىنىڭ ئوغۇللىرى تەرىپىدىن قوغدىلىنىدۇ.

-بۇلارمۇ ئۇنىڭ سۈپەتلىرى.

-سۈرمە ئىشلىتەمدۇ؟

-شۇنداق ئەينەككە قارايدۇ، چاچلىرىنى تارايدۇ، ئۇرۇش بولمىغان ۋاقىتلاردا، سەپەردە، ئەينەكنى، سۈرمىدانىنى، تاغاقنى ۋە مىسۋاكنى يېنىدىن ئايرىمايدۇ!

-مەن، يېقىن كەلگۈسىدە بىر پەيغەمبەرنىڭ كېلىدىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ شامدىن چىقىدىغانلىقىنى بىلەتتىم. چۈنكى ئۇنىڭدىن بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەر ھەممىسى ئۇ يەردىن چىققان ئىدى. يەنە تېخى ئاخىرقى پەيغەمبەرنىڭ ئەرەبىستاندىن، قۇرغاقچىلىق، ئاچارچىلىق ۋە كەمبەغەلچىلىق بولغان ئۆلكىدىن چىقىدۇ دەپ كىتاپلاردىن ئوقۇغان ئىدىم. كىتاپلاردا سۈپىتى يېزىلغان بۇ پەيغەمبەرنىڭ دەل بۇ زاماندا چىقىدىغانلىقىمۇ ئىنىق ئىدى. بىز ئۇنىڭ سۈپىتىنى، ئىككى قىز قېرىنداشىنى بىر ئەر بىلەن نىكاھلىمايدۇ، ھەدىيە قوبۇل قىلىدۇ، سەدىقە ئالمايدۇ، كەمبەغەل يوقسۇللار بىلەن ئوتتۇرۇپ قوپىدۇ دەپ ئوقىغان ئىدۇق. ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشقا كەلسەك، كىبتىلەر مېنىڭ سۆزۈمنى ئاڭلىمايدۇ. مېنىڭ ھۆكۈمرانلىقىمدىن ئايرىلىپ قالغىم يوق. بۇ مەسىلىدە مەن بەكمۇ پىخسىق. ئۇ پەيغەمبەر، ھەر مەملىكەتتە ھاكىم بولىدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ ساھابىلىرى، بۇ تۇپراقلىرىمىزغىچە كېلىدۇ. ئەڭ ئاخىرى بۇ يەردىكىلەر ئۈستىدىن غالىپ كېلىدۇ. مەن كىبتىلەرگە ياكى باشقا بىرسىگە بۇ سۆزلەردىن ھىچ بىرىنى سۆزلىيەلمەيمەن. ساڭا، بۇ سۆزلىرىمنى بىلدۈرۈپ قويay دىدىم.

بۇ سۆزلەردىن كېيىن مۇكاۋكىس، ئەرەپچە يازالايدىغان كاتىپىنى چاقىرىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: «ئابدۇللاھنىڭ ئوغلى مۇھەممەتكە، كىبتىلەرنىڭ ئۇلۇغى مۇكاۋكىستىن! سالام ساڭا بولسۇن، سەن ئەۋەتكەن مەكتۇپنى ئوقۇدۇم. ئۇ يەردە دېمەكچى بولغان سۆزلىرىڭنى ۋە داۋارىڭنى چۈشەندىم. مەنمۇ بىر پەيغەمبەرنىڭ كېلىدىغانلىقىنى بىلەتتىم. ئەمما ئۇنى شامدىن چىقىدۇ دەپ ئويلىغان ئىدىم. ئەلچىڭنى ياخشى كۈتىۋالدىم. ساڭا كىبتىلەرنىڭ نەزىرىدە قىممەتلىك بولغان ئىككى چارىيە بىلەن كىيىم-كېچەكلەرنى ئەۋەتتىم. يەنە سېنى مىنسۇن دەپ بىر خېچىر ھەدىيە قىلدىم» دەپ يازدى. مۇكاۋكىس بۇنىڭدىن باشقا بىر نەرسە قىلمىدى ۋە يازمىدى. مۇسۇلمانمۇ بولمىدى. ھەزرىتى خاتىبنى مىسىردا بەش كۈن مېھمان قىلدى. ئۇنىڭغا تولىمۇ ھۆرمەت قىلىپ، ئىكراملىرىنى بىلدۈردى. ئۇنىڭدىن كېيىن، «دەرھال دۆلىتىڭگە قايىتقىن، ئېگەڭنىڭ يېنىغا بارغىن. ئۇنىڭ ئۈچۈن ئىككى چارىيە، بىر خېچىر، بىر ئېشەك، مىڭ مىسقال ئالتۇن (بىر مىسقال 4.8 گىرام)، يىگىرمە قۇر مىسىرنىڭ كىيىم-كېچەكلىرى ۋە باشقا نەرسىلەر ھەدىيە قىلىنىشنى ئەمىر قىلدىم. ئەمدى مېنىڭ يېنىمدىن كەتكىن. دىققەت قىلغىنكى، كىبتىلەر سېنىڭدىن بىر ئېغىز گەپ ئاڭلاپ قالمىسۇن!» دىدى.

مۇكاۋكىس، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئالاھىدە ئىشلەنگەن كىرىستال قەدەھ، پۇراقلىق ھەسەل، ياغلىق، مىسىرنىڭ كەتەن (بىر خىل ئۆسۈملۈك) رېخى، ئىپاردەك خۇش-پۇراق ئەتىرلەرنى، ھاسا، بىر قۇتا سۈرمە، گۈل مېيى، تاغاق، قايچا، مىسۋاك، ئەينەك، يىپ-يىڭنىلەرنى ھەدىيە قىلدى.

مۇكاۋكىس، ئىسلام ئەلچىسى خاتىب بىن ئەبى بەلتا ھەزرىتلىرىنى مۇھاپىزەت قىلىپ، ئەسكەرلەر بىلەن يولغا سالدى. ئەرەبىستان تۇپراقلىرىغا قەدەم باسقاندا، مەدىنىگە كېتىپ بارغان بىر توپ كىشىلەرگە ئۇچرىدى. خاتىب مۇكاۋكىسنىڭ ئەسكەرلىرى بىلەن خوشلىشىپ ئۇ كىشىلەرگە قوشۇلۇپ مەدىنىگە قاراپ يۈرۈپ كەتتى.

خاتىب بىن ئەبى بەلتا سوۋغاتلار بىلەن بىرگە مەدىنىگە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا يېتىپ كەلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، مۇكاۋكىسنىڭ سوۋغاتلىرىنى قوبۇل قىلدى. خاتىب مۇكاۋكىسنىڭ جاۋاب خېتىنى بەرگەچ ئۇنىڭ سۆزلىرىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «نەقەدەر ناچار ئادەم! سەلتەنىتىگە قىيالمىدى. ئەگەر ئىمان ئېيتىشىغا دەخلى بولغان سەلتەنىتى بولسا، ئۇنىڭغا بۇ سەلتەنەت نېسىپ بولمايدۇ» دىدى.[203] مۇكاۋكىسنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھەدىيە قىلىپ ئەۋەتكەن ئىككى چارىئە بولسا، مارىيە ۋە قېرىندىشى شېرىن ئىدى. ھەزرىتى خاتىب، ئۇلارنى يولدا مۇسۇلمان بولۇشقا دەۋەت قىلغان ئىدى. ئۇلار مۇسۇلمان بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىدىن سۆيۈنۈپ، ھەزرىتى مارىيەنى نىكاھىغا ئالدى. ئۇنىڭ بىلەن ئىبراھىم ئىسىملىك بىر ئوغلى بولدى. شېرىننى بولسا ئاسخابىدىن شائىرى نەبى بولغان ھاسسان بىن سابىتقا ياتلىق قىلدى. ئەڭ ياخشى سورتلۇق ۋە ئاق رەڭگە مايىل بولغان ئىككى ھايۋاندىن خېچىرغا دۇلدۇل ئىسمى، ئېشەككە بولسا يافۇر ئىسمى بېرىلدى. مۇسۇلمانلار تۇنجى قېتىم كۆرگەن ئاق يۇڭلۇق خېچىر دۇلدۇل بولدى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مۇكاۋكىس سوۋغات قىلغان كىرىستال قەدەھ بىلەن ئۇنىڭغا سۇ ئىچكۈزدى.

مۇكاۋكىس پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن كەلگەن مەكتۇپقا چىن قەلبىدىن ھۆرمەت قىلىپ، ئۇنى پىل چىشىدىن ياسالغان بىر قۇتىنىڭ ئىچىگە ساقلاپ قويىدى. قۇتىغا تامغا بېسىپ چارىيەلىرىدىن بىرسىگە تاپشۇردى. (بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان مەكتۇپ، 1267-يىلى يەنى مىلادى 1850-يىلىدا، مىسىرنىڭ ئاخمىن رايونىدىكى كونا بىر چىركاۋدا كىبىت كىتاپلىرى ئارىسىدا ساقلانغان بولۇپ، ئوسمانلى پادىشاھى 96-خەلىپەسى سۇلتان ئابدۇلمەجىت خان تەرىپىدىن سېتىۋېلىنىپ ئىستانبۇل توپ كاپى سارىيىدا مۇقەددەس ئامانەتلەر بۆلۈمىدە ساقلانغان)

ئېران ھۆكۈمرانىغا، ئابدۇللاھ بىن ھۇزافە ھەزرەتلىرى ئەۋەتىلگەن ئىدى. ھەزرىتى ئابدۇللاھ، مەغرۇر ئېران شاھىغا ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىنىڭ قىممەتلىك مەكتۇپىنى سۇنغان ۋاقىتتا، مەكتۇپنى ئوقۇش ئۈچۈن كاتىپىغا بەردى. «ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن! ئاللاھنىڭ رەسۇلى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدىن، پارىسلارنىڭ ئۇلۇغى كىسراغا...» كاتىپ ئوقۇپ بۇ يەرگە كەلگىچە، مەغرۇر شاھنىڭ مىڭىسىگە قان چۈشكەندەك بولۇپ كەتتى. غەزەپتىن مەكتۇپنى يىرتىپ تاشلىدى. مەكتۇپنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆز ئىسمى بىلەن باشلاپ يازغانلىقىغا غەزەپلەنگەن ئىدى. ئىسلام ئەلچىسى ئابدۇللاھ ھەزرىتلىرىنى ھۇزۇرىدىن قوغلاپ چىقارماقچى بولغاندا، ھەزرىتى ئابدۇللاھ، كىسرا ۋە ئۇنىڭ يېنىدا تۇرغان ئاتەشپەرەسلەرگە: «ئەي ئېران خەلقى! سىلەر پەيغەمبەرلەرگە ئىشەنمەيسىلەر، كىتاپلارنى قوبۇل قىلمايسىلەر، سىلەر ياشاۋاتقان بۇ تۇپراقلاردا ساناقلىق كۈنلىرىڭلار قالدى. سىلەر خۇددى چۈشتەكىلا بىر ھاياتتا ياشاۋاتىسىلەر!... ئەي كىسرا! سېنىڭدىن بۇرۇن نۇرغۇن ھۆكۈمرانلار بۇ تەختتە ئولتۇرۇپ ھۆكۈم سۈردى. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمىرلىرىنى ئورۇندىغانلار ئۇ دۇنيا ھاياتىنى قولغا كەلتۈردى، ئاللاھقا قارشى چىققانلار ئىلاھى جازاغا

---

[203] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،607؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،260.

مەھكۇم بولغان ھالەتتە بۇ دۇنيادىن خوشلاشتى!... ئەي كىسرا! ساڭا تەغدىم قىلغان بۇ مەكتۇپ، ئەسلىدە سەن ئۈچۈن ئۇلۇغ بىر دەۋەت ئىدى. بۇنى كۆزگە ئىلمىدىڭ، ئالللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، سەن پەس كۆرگەن بۇ دىن بۇ يەرگە كەلگەندە، سەن قاچىدىغان يەر تاپالماي قالىسەن!...» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن كىسرانىڭ ھۇزۇرىدىن چىقىپ ھايۋىنىغا مىنىپ تېزلىكتە ئۇ يەردىن ئۇزاقلاشتى. مەدىنىگە كېلىپ بۇ خەۋەرنى كائىناتنىڭ سۇلتانىغا مەلۇم قىلىشى بىلەن، پەيغەمبەر: «ئالللاھىم! ئۇ مېنىڭ مەكتۇپىمنى قانداق پارچىلىغان بولسا، سەنمۇ ئۇنى ۋە مال-دۇنياسىنى شۇنداق پارچىلا!...» دىدى.

ئالللاھ تائالاھ رەسۇلىنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلغان ئىدى. كىسرا بىر كۈنى ئوغلى تەرىپىدىن پىچاق بىلەن پارچە-پارچە قىلىندى. ھەزرەتى ئۆمەر زامانىغا كەلگەندە پۈتۈن ئىران تۇپراقلىرى مۇسۇلمانلارنىڭ قولىغا ئۆتتى.[204]

شۇجا بىن ۋەھىب ھەزرەتلىرىمۇ، گاسسان ھۆكۈمرانى ھارىس بىن ئەبى شىمىرگە ئەۋەتىلگەن ئىدى. شۇجا باشتا ھۆكۈمدارنىڭ قاراۋۇلى بىلەن كۆرۈشتى. ئۇنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلىشى بىلەن ئۇ دەرھال قوبۇل قىلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سالاملىرىنى يوللىدى. ئۇنى ھىچ ساقلاتماستىن، ھۆكۈمدارنىڭ يېنىغا باشلاپ كەلدى. ھارىس بىن ئەبى شىمىر مەكتۇپنى ئوقۇشى بىلەن غەزەپتىن يەرگە ئاتتى. ھەزرەتى شۇجا، دەرھال مەدىنە مۇنەۋۋەرگە قايتىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئەھۋالدىن خەۋەرلەندۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مەكتۇپىنىڭ يەرگە ئېتىلغانلىقىدىن كۆڭلى يېرىم بولدى ۋە «سەلتەنىتى يوق بولسۇن» دىدى. قىسقا زامان ئىچىدە ھارىس بىن شىمىر ئۆلدى ۋە دۆلىتى پارچىلىنىپ كەتتى.[205]

سالىت بىن ئامىر، يەمامە ھۆكۈمرانى ھەۋزە بىن ئالىغا ئەۋەتىلگەن ئىدى. ھەۋزە خىرىستىيان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مەكتۇپتا: «ئالللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن! ئالللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبەرى مۇھەممەتتىن، ھەۋزە بىن ئالىغا! ھىدايەتكە ئېرىشكەن ۋە توغرا يول ئىپسىپ بولغانلارغا سالاملار بولسۇن، ئەي ھەۋزە! شۇنى بىلىپ قالغىنكى، ئىسلامىيەت تۆگىلەرنىڭ ۋە ئاتلارنىڭ بارالايدىغان ئەڭ ئۇزاق يەرلەرگىچە تارقىلىدۇ. پۈتۈن دىنلار ئۈستىدىن غالىپ كېلىدۇ. سەنمۇ ئىسلامنى قوبۇل قىلغىنكى، سالامەتلىككە ئېرىشكىن. ئەگەر مۇسۇلمان بولساڭ، ھاكىمىيىتىڭ ئاستىدىكى يەرلەرنى يەنىلا سېنىڭ باشقۇرىشىڭغا بېرىمەن...» دەپ يازغان ئىدى.

يەمامە ھۆكۈمدارى بۇ مۇبارەك دەۋەتنى قوبۇل قىلىشتىن باش تارتتى. سەلتەنەت قايغۇسى ۋە نام ئابرۇيى ئۇنىڭ كۆزلىرىنى ئاچقۇزمىغان ئىدى. بۇ سەۋەپتىن كائىناتنىڭ سۇلتانىنىڭ دۇئاسىغا ئېرىششتىن ئىبارەت ئۇلۇغ بىر پۇرسەتتىن مەھرۇم قالدى. ئىسلام ئەلچىسى سالىت بىن ئامىر ھەزرەتلىرى مەرھەمەت قىلىپ، «ئەي يەمامەگە ھۆكۈمدار بولغان ھەۋزە! سەن بۇ قەۋمىنىڭ ئۇلۇغى! سېنىڭ ئۇلۇغ دەپ ئويلىغان قەيسەرلەرمۇ ئۆلۈپ توپىغا ئايلاندى، ھەقىقى ئۇلۇغلۇق بولسا، ئالللاھ تائالاھنىڭ ئەمىرلىرىگە بويسۇنۇپ، ئۇ چەكلىگەن ئىشلاردىن ئۇزاق تۇرۇپ، جەننەتنى قولغا كەلتۈرگەن كىشىلەردۇر. بىر قەۋم ئىمان ئېيتىش بىلەن شەرەپلەنگەن بولسا، ئۇلارنى ئۆزەڭنىڭ بۇزۇق ئىمانى بىلەن توغرا يولدىن ئازدۇرۇشتىن ساقلىغىن!... مەن ساڭا ئالللاھ تائالاھنىڭ ئەمىرلىرىنى ئورۇنداشنى، چەكلىگەن ئىشلىرىدىن ئۇزاق تۇرۇشنى ئەمىر قىلىمەن. ئالللاھ تائالاھقا ئىمان ئېيتىپ ئەمىرلىرىنى بىجا كەلتۈرسەڭ جەننەتكە كىرىسەن، شەيتاننىڭ كەينىگە كىرسەڭ دوزاق ئەھلى بولىسەن. ئەگەر بۇ نەسىھەتلىرىمنى قوبۇل قىلساڭ، ئەنسىرگەن نەرسىلىرىڭدىن خاتىرجەم بولىسەن. ئارزۇلىرىڭغا يېتىسەن. ئەگەر نەسىھىتىمنى قوبۇل قىلمىساڭ، ئەمدى ساڭا دىگىدەك بىر نەرسە قالمىدى. قالغىنىنى ئۆزەڭ بىلگىن!...» دىدى.

ھەۋزە ئىسلام ئەلچىسىنىڭ بۇ گۈزەل نەسىھەتلىرىگىمۇ قۇلاق سالمىدى. سالىت بىن ئامىر، يەمامەدە تۇرۇشىنىڭ ھاجىتى قالمىغانلىقىنى بىلىپ، دەرھال مەدىنىگە قايىتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزگە بۇ نەتىجىنى ئېلىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭ ئىسلامغا كىرىش پۇرسىتىدىن ئايرىلىپ قالغانلىقىدىن كۆڭلى يېرىم بولدى. ئۇزۇن ئۆتمەي ھەۋزەنىڭ ئۆلۈم خەۋىرى كەلدى. سەلتەنەتكە دۈم چۈشكەن ئابرۇيپەرەس دوزاقنىڭ ئازگىلى بولغان قەۋرىسىگە كىرىپ كەتتى.[206] شۇنداق قىلىپ ئالتە ئىسلام ئەلچىسى ۋەزىپىلىرىنى ئورۇندىغان، ئۇ زاماندىكى كۈچلۈك دۆلەتلەرگە ئىسلامنىڭ خەۋىرىنى يەتكۈزگەن بولدى. قىيامەت كۈنىدىكى «بىز ئاڭلىمىغان ئىدۇق» دىگەن باھانىلەرنىڭ ئالدىنى ئالغان بولدى. خەبەش ھۆكۈمرانى ئەسخامە مۇسۇلمان بولۇپ ئاسخابى كېرەمنى كۆرۈش، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك دۇئاسى بىلەن شەرەپلەندى. رۇم ھۆكۈمرانى ھەراكلىۇس ۋە مىسىر ھۆكۈمرانى مۇكاۋكىس مۇسۇلمان بولمىغان بولسىمۇ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھۆرمەت قىلىپ، ئۇنىڭ مەكتۇپىنى ئوقۇش ۋە ئۇنىڭغا ئەدەپ بىلەن

---

[204]بۇخارى، «تەپسىر»، 4؛ مەگازى، 77،82،84؛«ئىلىم»،7؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،607؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،259،189؛ ھۇزائى، ئەت-تاھرىچ،S:184.

[205]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،607؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،261.

[206]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،607؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، IV،203.

جاۋاپ قايتۇرۇش، ئەلچىلەرگە ياخشى مۇئامىلە قىلىش، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سوۋغاتلار تەقدىم قىلىش قاتارلىق ھەرىكەتلەر بىلەن جاۋاپ قايتۇرغان ئىدى. گاسسان ۋە ئىيران ھۆكۈمرانلىرى ئەلچىلەرگە ناچار مۇئامىلە قىلىپ، ئوچۇق ئاشكارە دۈشمەنلىك قىلغان ئىدى. يەمامە ھۆكۈمرانى بولسا، ئىسلام ئەلچىسىگە مۇلايىم پوزىتسىيەدە بولغان ئىدى.

ئېرەر جانلار ئۇ گۈزەل سۆزلۈك گۈلھىدىنىڭ ھاۋاسىدىن،
قۇياش تىترەر يانار دىدارىنىڭ باق، جان بېرىشىدىن.
پەرىشان بىر ھاجەتمەن ئىگرار ھاياتىنىڭ تۈگىشىدىن،
جامالىڭ بىلەن شات ئەيلە كى ياندىم يا رەسۇلۇللاھ.

سۇسىز قالسام، كۆيگەن چۆللەردە جان بەرسەم ئەلەم تۇيمايمەن،
يانارتاغلار يانار باغرىمدا، ئوكيانلاردىن نەم تۇيمايمەن.
ئالەۋلەر ياغسا كۆكلەردىن ۋە مەن تەگسەممۇ تۇيمايمەن،
جامالىڭ بىلەن شات ئەيلە كى ياندىم يا رەسۇلۇللاھ.

## ھايبەرنىڭ فەتھى

نۇرلۇق مەدىنىدە قارىماققا مۇسۇلمان، ئەمەلىيەتتە بولسا مۇناپىق بولغان يەھۇدىلار بار ئىدى. بۇلارنىڭ ئىچىدە سېھىرگەرلىكتە مەشھۇر بولغان مۇناپىق لەبىد بىن ئاسام ئىسىملىك بىرسى بار ئىدى. يەھۇدىلار ئۇنىڭغا ئالتۇن بېرىپ، «مۇھەممەتنىڭ (ئەلەيھىسسالام) قەۋىمىمىزنى مەدىنىدىن قانداق قوغلاپ چىقارغانلىقىنى، ئەركەكلىرىمىزنى قانداق ئۆلتۈرگەنلىكىنى بىلىسەن. ئۇنىڭغا سېھىر قىلىپ جازالاندۇرغىن!» دېيىشتى. ئۇمۇ بۇنى قوبۇل قىلىپ، مۇبارەك پەيغەمبىرىمىزنىڭ چاشلىرى، ئېلىۋېتىلگەن تىرناقلىرىنى قولغا كەلتۈرۈشكە تىرىشتى. شۇنداق قىلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىدا ئىشلەيدىغان بىر يەھۇدى بالا بىلەن، بۇنى ئىشقا ئاشۇردى.

لەبىد، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك چاشلىرى ۋە ئېلىۋېتىلگەن تىرناق پارچىلىرىدىن بولۇپ بىر يىپ بىلەن ئون بىر تال بوغۇم قىلىپ باغلاپ ئەپسۇن ئوقۇغاندىن كېيىن، قۇدۇقنىڭ ئاستىدىكى بىر تاشقا باسۇرۇپ قويىدى. بۇ ئىشتىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سالامەتلىكىدە ئۆزگىرىش بولۇشقا باشلىدى. ئورۇن تۇتۇپ يېتىپ قالدى ۋە نەچچە كۈن ئورنىدىن تۇرالماي قالدى. ئاسخابى كېرەم ھەر كۈنى ئۇنى يوقلاپ كېلەتتى، ئۇنىڭ كېسىلىنىڭ كۈندىن كۈنگە ئېغىرلاشقانلىقىنى كۆرۈپ يۈرەكلىرى پۇچۇلىنۇپ كەتتى. كۆزلىرىدىن ياش ئەمەس قان تۆكۈلگەندەك بولۇپ كەتتى. مۇناپىقلار بولسا، خوشاللىقىدىن بايرام شاتلىقىغا چۆمۈلگەن ئىدى. نەتىجىدە بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئايىشە ۋالىدەمىزگە: «ئەي ئايىشە، سەن بىلەمسەن؟ ئاللاھ تائالاھ، ماڭا شىپا بولىدىغان نەرسىنى بىلدۈردى. قېشىمغا ئىككى كىشى (جەبرائىل ۋە مىكائىل) كېلىپ، بىرسى باش تەرىپىمدە يەنە بىرسى پۇت تەرىپىمدە ئولتۇردى. بىرسى يەنە بىرسىگە: بۇ كېسەللىكنىڭ سەۋەبى نىمە؟ دەپ سورىدى. يەنە بىرسى: سېھىرلىنىپتۇ، دىدى. ئۇ: كىم سېھىر قىپتۇ؟ دىدى. يەنە بىرسى: لەبىد بىن ئاسام، دىدى. ئۇ: بۇ سېھىرنى نىمە بىلەن قىلىپتۇ؟ دىدى. يەنە بىرسى: بىر تاغاقتىكى چاش قالدۇقى ۋە ئەركەك خورما چېچىكىنىڭ ئىچىگە، دىدى. ئۇ: قەيەردە ئىكەن؟ دىدى. يەنە بىرسى: زەرۋان قۇدىقىدا دەپ جاۋاپ بەردى، دىدى»[207] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

زەرۋان، مەدىنىدىكى بەنى زۈرەيىك قەبىلىسىنىڭ باغچىسىدا يەر ئالغان بىر قۇدۇق ئىدى. رەسۇل ئەكرەم سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ئۇ قۇدۇققا، ھەزرىتى ئالى، زۈبەير، تالخا ۋە ئامىرنى ئەۋەتتى. قۇدۇقنىڭ سۈيىنى تارتىپ، ئاستىدىكى تاشنى ئېلىپ چىقتى. تاشنىڭ ئاستىدىن ئون بىر بوغۇم قىلىپ باغلانغان يىپەك يىپ بار ئىدى. بۇ يىپنى ئېلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا ئېلىپ كەلدى. ھەر قانچە قىلىپمۇ ئېشىلگەن بۇ يىپنى يېشەلمىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام فەلاك ۋە ناس سۈرىلىرىنى

[207] بۇخارى، «بەدئۇل-خالىق»، 11؛«تىب»، 47؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، IV،63؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،II،341؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،196.

چۈشۈردى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بۇ سۈرىلەرنى يەنى جەمئىي ئون بىر ئايەتتىن ھەر بىر ئايەتنى ئوقۇغاندا ھەر بىر بوغۇم يېشىلىشكە باشلىدى. پۈتۈن چىگىلگەن يەرلەر يېشىلگەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كېسلى ساقىيىپ راھەتلەپ قالغان بولدى.

يەھۇدى لەبىد تۇتۇلۇپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا ئېلىپ كېلىندى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: «ئاللاھ تائالاھ سەن ماڭا قىلغان بۇ ئىشتىن خەۋەر بەردى ۋە ئۇنىڭ ئورنىنى كۆرسىتىپ بەردى، سەن بۇنى نىمە ئۈچۈن قىلدىڭ!» دەپ سورىدى. ئۇ: «ئالتۇنغا بولغان مۇھەببىتىم!...» دەپ جاۋاپ بەردى. ئاسخابى كېرەمدىن بەزىلىرى: «سەن روخسەت قىلساڭ، بۇ يەھۇدىنىڭ كاللىسىنى ئالايلى» دىدى. شەخسى ئىشى ئۈچۈن ھىچكىمگە جازا بەرمەيدىغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: «ئۇنىڭ كېيىن تارتىدىغان ئىلاھى ئازابى تېخىمۇ شىددەتلىك» دەپ ئۇنىڭ ئۆلتۈرۈلىشىگە يول قويمىدى.[208]

يەھۇدىلار مەدىنىدىن قوغلانغاندىن كېيىن، ئەرەبىستاننىڭ شىمال تەرىپىگە كەتكەن ئىدى. بۇلاردىن بىر قىسمى ھايبەردە ئولتۇراقلىشىپ قالدى. بىر قىسمى شىمالدىكى شامغا كەتتى. ئۇلار رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە سۇيقەست قىلغانلىقى ئۈچۈن يۇرتلىرىدىن قوغلاپ چىقىرىلغان ئىدى. ئۇلارنىڭ مۇسۇلمانلارغا بولغان ئۆچمەنلىك، قىساس ۋە غەزەپ نەپرىتى ھەسسىلەپ ئاشقان ئىدى. ئۇلار ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىنى بىر مىنۇت بولسىمۇ بالدۇر ئۆلتۈرۈشنى، ئىسلامىيەتنى يوق قىلىشنى ئويلايتتى. ئۇلارنىڭ چوڭلىرىدىن بەزىلىرى، «گافاتانلارنىڭ قېشىغا بېرىپ ياردەم سورايلى، ئۇلار بىلەن بىرلىشىپ ئۇرۇش قىلايلى!» دېيىشتى. بەزىلىرى: «فەدەك، تەيما ۋە ۋادىل كۇرا يەھۇدىلىرى بىلەن بىرلىشىپ مۇسۇلمانلار بىزگە ھۇجۇم قىلىشتىن بۇرۇن بىز ئۇلارغا ھۇجۇم قىلىپ پۈتۈن ئىنتىقامىمىزنى ئالايلى!...» دېيىشتى.

ھايبەر يەھۇدىلىرى بۇ سۆزلەرنى قوبۇل قىلىپ، ئەتراپىدىكى يەھۇدى قەبىلىلەرنى ۋە گافاتانلارنى چاقىردى. گافاتانلاردىن نۇرغۇنلىغان تاللانغان ئەسكەرلەر ھايبەرگە كېلىشكە باشلىدى. ئۇلار تەييارلىقلارنى باشلىغاندا، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، يەھۇدىلارنىڭ ئىشلىرىدىن خەۋەر تاپتى. ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرەتلىرىنىڭ يېنىغا ئۈچ ساھابى بېرىپ، دەرھال ھايبەردىكى ئىشلارنى تىنىڭ-تىڭلاپ كېلىشكە ئەۋەتتى. ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ۋە ئۇنىڭ ئۈچ قېرىندىشى ئۇچقاندەك ھايبەرگە يېتىپ باردى. بۇ يەردە سەككىز مۇستەھكەم قەلئە، مۇنبەت تۇپراقلار، نۇرغۇن باغ-ۋارانلىرى بولغان باي شەھەر ئىدى. ھەزرىتى ئابدۇللاھ دوستلىرىدىن بىرسىنى شىككى، يەنە بىرسىنى كەتىبە، يەنە بىرسىنى ناتات قەلئەسىگە ئەۋەتتى. ئۆزى باشقا بىر قەلئەگە بېرىپ، ئۇدا ئۈچ كۈن ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ۋە ئۇرۇش تەييارلىقلىرىنى كۆزەتتى. ئۈچ كۈندىن كېيىن كونا جايغا توپلىنىپ بىر-بىرسى بىلەن كۆرۈشكەندىن كېيىن، سۈرئەت بىلەن مەدىنىگە قايتىشتى. ئۇلارنىڭ پۈتۈن ئەھۋالىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە تەپسىلى سۆزلەپ بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابىنى دەرھال توپلىنىشقا چاقىردى. يەھۇدىلارنىڭ مەدىنە مۇنەۋۋەرگە ھۇجۇم قىلىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن ھايبەرگە ھۇجۇم قىلىش قارارىنى ئالدى. بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقان مەدىنىدىكى يەھۇدىلار ئالاقىزادە بولۇشقا باشلىدى. مۇسۇلمانلارنىڭ مانىۋىرلىرىنى بۇزۇش ئۈچۈن مۇسۇلمان ئەسكەرلەرگە: «قەسەم قىلىمىزكى، ئەگەر سىلەر ھايبەردىكى قەلئەلەرنى، ئۇ يەرگە توپلانغان باتۇر ئەزىمەتلەرنى كۆرگەن بولساڭلار، ئۇ يەرگە قەدەم بېسىشنى خىيالىڭلارغا كەلتۈرمەيتتىڭلار!... تاغ چوققىسىدىكى ئېگىز قەلئەلەرنىڭ چوقچىيىپ چىققان نەيزىسىمان تاشلىرى، ئۇ يەردىكى زىرىخلىق يىگىتلەرنى قوغداپ تۇرىدۇ. ئەتراپتىن ئۇلارغا مىڭلىغان ئەسكەر ياردەمگە كەلدى!... سىلەرنىڭ ھايبەرنى فەتىخ قىلىشىڭلار مۇمكىنمۇ؟!» دېيىشتى. باتۇر ئاسخابى كېرەم بۇ سۆزلەرگە يارىشا: «ئاللاھ تائالاھ، ھەبىبىگە ھايبەرنى فەتىخ قىلىشنى بۇيرۇپتۇ» دىگەچ، يەھۇدىلاردىن ھەرگىزمۇ قورقمايدىغانلىقىنى بىلدۈرەتتى. ئاسخابى كېرەمنىڭ بۇ تەمكىن جاۋابىدىن يەھۇدىلار پەرىشان بولۇشقا، ئەندىشە قىلىشقا باشلىدى.

مۇناپىقلارنىڭ كاتتىۋىشى بولغان ئابدۇللاھ بىن ئۇبەيىي: «مۇھەممەت ئازىراق بىر كۈچ بىلەن كېلىۋاتىدۇ، قورقۇپ كەتمەڭلار، پەقەت تەدبىرلىك بولۇپ، ماللىرىڭلارنى قەلئەگە تولدۇرۇڭلار، ئۇلارنى قەلئەدىن چىقىپ كۈتۈۋېلىڭلار!» دەپ ھايبەرگە ئادەم ئەۋەتتى.

ئاسخابى كېرەم تەييارلىقلارنى پۈتتۈرۈپ، ئائىلە-تاۋاباتلىرى بىلەن خوشلىشىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىغا توپلاندى. ئىككى يۈز ئاتلىق ئەسكەر ۋە مىڭ تۆت يۈز پىيادە ئەسكەر بولۇپ قوشۇن تۈزدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى يېيىش، جىھاتقا چىقىپ شېھىتلىك شارابىنى ئىچىش ئۈچۈن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئەمرىنى ساقلاپ تۇراتتى. بۇ ۋاقىتتا بەزى ئاياللار، ئۇرۇشتا ئاسخابىغا تاماق ئەتمەك، يارىدارلارنىڭ يارىسىنى تاڭماق ۋە باشقا ياردەملەرنى قىلىش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن روخسەت

---

[208] بۇخارى، «تىب»، 47؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، IV،63؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،198.

سورىغانلىقى مەلۇم بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىمۇ بۇ ساۋاپتىن مەھرۇم قويمىدى. شۇنداق قىلىپ مۇجاھىتلار بىلەن سۈيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئايالى ئۇممۇ سەلەمە ھەزرەتلىرى ۋە يىگىرمە ئايال مۇجاھىت داخىل بولدى.[209]

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم، گىفار قەبىلىسىدىن سىبا ھەزرەتلىرىنى مەدىنىگە ۋەكىل قىلىپ قويغاندىن كېيىن ھايبەرگە يۈرۈش قىلىش بۇيرىقىنى بەردى. (نۇمەيلە بىن ئابدۇللاھ بىنىڭمۇ ۋەكىل بولۇپ قالغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان) سەپەر تەكبىر بىلەن باشلاندى. بەزى سەۋەپلەر تۈپەيلى ئۇرۇشقا قاتنىشالمىغان يېشى كىچىك ساھابىلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ۋە قەھرىمان ئاتلىرىغا، بۇۋلىرىغا، تاغىلىرىغا، ئاكىلىرىغا ھەۋەس بىلەن قارايتتى. ئۇلارنى تەكبىر ۋە دۇئالار بىلەن ئۇزىتىپ قويدى.

كالىندار ھىجرەتنىڭ يەتتىنچى يىلىنى كۆرسىتىپ تۇراتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك بايرىقىنى ھەزرەتى ئالى كۆتۈرۈپ كېتىپ باراتتى. ئوڭ ۋە سول قاناتنىڭ قوماندانلىقىنى ھەزرەتى ئۆمەر بېرەتتى.[210] سەپەر قاينام-تاشقىنلىق ئىچىدە داۋام قىلىۋاتاتتى. شائىرلار شېئىر ئوقۇپ ئاللاھ تائالاھنىڭ بەرگەن نىمەتلىرىگە ھەمدۇ-سانا كەلتۈرەتتى. سۈيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزگە سالاۋات كەلتۈرۈپ سۈيۈملۈك ئاسخابىغا مەدىھيەلەر ئوقاتتى. مۇبارەك ساھابىلار خۇددى تويغا كېتىپ بارغاندەك خوشال كەيپىيات ئىچىدە، ھەممىسى بىرلىكتە: «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر! لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋاللاھۇ ئەكبەر!» دەپ ئەتراپنى زىل-زىلىغا سالاتتى.

يا رەسۇلەللاھ

يا رەسۇلۇللاھ سېنىڭ ئىشىكىڭدىكى قۇلىنىڭ،
ئاياغلىرىغا تەگكەن تۇپراقنى سۆيمىگەننىڭ.
ۋە بۇ سائادەت ئۈچۈن جان پىدا ئەتمىگەننىڭ،
ساڭا سۆيگۈسى يوقتۇر ئىشەنمەيمەن سۆزلىرى يالغان.

سەن باسقان تۇپراقلارنى بېشىمغا تاج ئەيلىسەم،
سۆيسەم سۈرسەم كۆزۈمگە،قەلبىمگە شىپا ئەيلىسەم.
ھەقىقەت يولىنى تاپقان چىراغ ئەيلىسەم،
ۋە يۈرسەم يوللىرىڭدا، ساڭا ئاشىق ۋە ھەيران.

سەن تەرەپلەردىن كەلگەن ھەر شامالنى پۇرايمەن،
شېرىن ھىدىڭدىن ئەسەر بارمىكىن دەپ يوقلايمەن.
پىدا بولسۇن يولۇڭدا ئەھلىم ۋە ئەۋلاتلىرىم،
ئاتا-ئانام، تۇغقانلىرىم ۋە يەنە مىڭلارچە جان.

دەيدۇ مەۋلانە خالىد سېنىڭ جاندىن ئاشىقىڭ،
ئەي ئالەمنىڭ سۇلتانى، ئەي جانانى جاھاننىڭ.
بىر جېنىم بار سەندىندۇر، سېنىڭ ماڭا ئېھسانىڭ،
دىيەلمەيمەن پىدا ئۈچۈن ساڭا كەلتۈردۈم بىر جان.

سېنىڭ قۇلۇڭ مۆھرىنى باسمىغانلار مەڭزىگە،
سۆيگۈ مېدالىيونىنى ئاسمىغانلار بويىنىغا.
نىشان قىلمىغان جۈپىسىز نەزەرىڭنىڭ ئوقىغا،
سۆيىمەن دەپ ئېيتمىسۇن، ئەگەر ئۇ سۆيسە ئىنسان.

مىڭ ئۈچ يۈز بۇ قەدەر يىل، سېنى مەدھىيلىگەنلەرنىڭ،
قەلبى يانغان ، تىللىرى سېنىلا ماختىغانلارنىڭ.
شاپائەت ئىزدەپ تىلەپ، ئىشىكىڭگە كەلگەنلەرنىڭ،
ئەڭ يامىنى بۇ قۇلۇڭ، ئەڭ ئاجىزى بۇ قۇربان.

---

[209]ئەبۇ داۋۇت، «جىھات»، 152؛ ۋاكىدى، ئەل-مەغازى، II، 685.

[210]بۇخارى، مەغازى، 40؛ ۋاكىدى، ئەل-مەغازى، II، 653؛ كىلائى، ئەل-ئىكتىفا، II، 258.

ھەر بىر چۈشكەن يەردە كائىناتنىڭ سۇلتانى، «ئاللاھىم! كەلگۈسىدىن ئەنسىرەشتىن، ئۆتكەن زاماندىن قايغۇرۇشتىن، كۈچ-قۇۋۋەتسىزلىك ۋە بوشاڭغۇلۇقتىن، پىخسىقلىقتىن، قورقۇنچاقلىق ۋە بېلى بوشلۇقتىن، زالىم ۋە ھەققانىيەتسىز كىشلەرنىڭ ھۇجۇمىدىن سەندىن پاناھلىق تىلەيمەن!» دەپ دۇئا قىلىشقا باشلىدى. قوشۇن ھايبەرگە يېقىنلاشقاندا، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئاسخابىنى توختاشقا بۇيرۇق قىلدى ۋە قولىنى يوغان ئېچىپ، «ئەي كۆكلەرنىڭ ۋە سايىدا تۇرغانلارنىڭ رەببى بولغان ئاللاھىم! ئەي يەرلەرنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدىكىلەرنىڭ رەببى بولغان ئاللاھىم! ئەي شەيتانلارنىڭ ۋە ئازغۇنلارنىڭ رەببى بولغان ئاللاھىم! ئەي شامالنىڭ ۋە ئۇ سۈپۈرۈپ تاشلىغانلارنىڭ رەببى بولغان ئاللاھىم! بىز سېنىڭدىن بۇ رايوننىڭ ياخشىلىقىنى ۋە خەيرىنى، بۇ رايوندا ياشىغان ئىنسانلارنىڭ خەيرىنى ۋە ياخشىلىقىنى، يەنە بۇ رايوندا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان پۈتۈن نەرسىلەرنىڭ ياخشىلىقىنى ۋە خەيرىنى تىلەيمىز. بۇ رايوننىڭ يامانلىقىدىن، ئىنسانلارنىڭ يامانلىقىدىن ۋە بۇ يەردىكى پۈتۈن نەرسىنىڭ يامانلىقىدىن سەندىن پاناھلىق تىلەيمىز!» دەپ مۇراجەت قىلىشقا باشلىدى. ساھابىلەرنىڭ ئاغزىدىن «ئامىن! ئامىن!» سۆزلىرى تۆكۈلۈپ تۇراتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن، ئاسخابىغا: «ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن دەپ ئالغا ئىلگىرلەڭلار!» دىدى.

دەر كى، ھەقنىڭ مەھبۇبى ساڭا قاراپ مەن كېلەي،
ئۇنۇتاي ھەر نەرسىنى، يالغۇز سېنىلا بىلەي.
كېتەي مەن سەھرالارغا كۆيەي ھەم ئېرىپ كېتەي،
ھەر ئان ساڭىلا قاراپ، ساڭا ئاشىق ۋە ھەيران.

مۇ ھەببەت ئوتۇڭ بىلەن يانغان بۇلەۋلەرىمنى،
قاندۇرماق ئۈچۈن سۆيسەم راۋداڭنىڭ چاڭلىرىنى.
سۆيسەم، يۈزۈمگە سۈرسەم شۇ پاك تۇپراقلىرىنى،
روھىمغا شىپا ئەتسەم، خەستە بەدەنگە دەرمان.

ھۇزۇرۇڭدا قوللۇرۇم ئېچىپ ھەققە يالۋۇرسام،
سائەتلەرچە كۈنلەرچە، ئايلارچە شۇنداق تۇرسام.
پەقەت ئىستىغپار ئەتسەم ۋە دۇرۇدلار ئوقۇسام،
شۇنداق ئىقرار قىلىمەن، ئاجىزمەن قىلماقتىن شۈكران.

ئىڭراپ تۇرۇپ يىغلىسام، كۆڭلۈمنى ساڭا بەرسەم،
ۋە ئوت ياققۇچ مۇ ھەببەت كۆز ياشلىرىمنى تۆكسەم.
يېشىم تۈگەپ قان كەلسە ۋە شام كەبى ئېرىسەم،
ئەرشتىن يۈكسەك ھۇزۇرۇڭ قارشىسىدا بەرسەم جان.

ئەڭ ئېسىل ۋاستەدۇرسەن، ئەڭ توغرا رەھبەرمۇ سەن،
ئەبەدى سائادەتنى يالغۇز سەن كۆرسىتىسەن.
ۋە ساڭا ئەگەشكەنگە خۇش بىشارەت بېرىسەن،
ئىزاھ ئېتەلمەس قەلەم ۋە ئىقرار تىلى ئىنسان.

بولمايسەن بىر قېتىممۇ پېقىرغا سۇلتان كەبى،
يىغلاپ كۆزى كور بولغان ياقۇپقا كەنئان كەبى.
بىر قاراڭغۇ كېچىدە پارلىغان تولۇنئاي كەبى،
كۆرۈڭ، ۋەيرانە كۆڭلۈم بىر پەس بولسۇن شادىمان.

ئاسخابى كېرەم پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەتراپىدا ئالغا ئىلگىرلەشكە باشلىدى. ھايبەرنىڭ ئەڭ مۇستەھكەم قەلئەسى بولغان ناتات قەلئەسىنىڭ يېنىغا كەلگەندە، بارگاھ قۇردى. نامازشام ۋاقتى ئىدى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئادىتى بويىچە، بالدۇر دۈشمەننى ئىمانغا دەۋەت قىلاتتى. ئىمانغا كەلمىسە بامدات ۋاقتىدىن كېيىن ئۇرۇش قوزغايتتى. بۇ سەۋەپتىن ئاسخابى كېرەم تاڭنىڭ ئېتىشىنى ساقلاشقا مەجبۇر ئىدى. بۇ يەردىكى پۈتۈن يەھۇدىلار ئىسلام قوشۇنىنىڭ يېتىپ كەلگەنلىكىدىن خەۋەرسىز ئىدى.

كائىناتنىڭ ئەپەندىسى، بامدات نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن پۈتۈن تەييارلىقلارنى تۈگەتكەندىن كېيىن مۇجاھىتلارغا ئەمر بەردى. ئىككى يۈز ئاتلىق ۋە مىڭ تۆت يۈز پىيادە سەپ قۇرۇپ ناتات قەلئەسى ئالدىغا يېقىنلاشتى. دەل بۇ چاغدا، باغ-ۋاران، ئېتىز-ئېرىق ئىشلىرى ئۈچۈن قەلئەدىن چىققان يەھۇدىلار تۇيۇقسىز قارشىسى قارشىغا كەلگەن ئىسلام قوشۇنىنى كۆرىشى بىلەن قورقۇپ كەتتى. ئۇلار: «قەسەم قىلايلىكى، بۇلار مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) ۋە ئۇنىڭ مۇنتىزىم قوشۇنى!...» دەپ قۇيرىقنى خادا قىلىپ قېچىشتى. ئۇلارنىڭ بۇ ھالىتىنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «ئاللاھۇ ئەكبەر! ھايبەر، خاراپ بولىدىغان بولدى» دىدى ۋە مۇبارەك سۆزىنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، يەھۇدىلارغا، مۇسۇلمان بولۇشنى يا تەسلىم بولۇپ ئالۋاڭ تاپشۇرۇپ ۋە باج بېرىشنى تەلەپ قىلدى. ئەگەر بۇلارغا قوشۇلمىسا ئۇرۇش قىلىپ قان تۆكىدىغانلىقنى بىلدۈردى. يەھۇدى ئاقسۆڭەكلەردىن سەللام بىن مىشكەن بۇ خەۋەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، «بۇرۇن سىزلەرگە، مۇھەممەتكە (ئەلەيھىسسالام) ھۇجۇم قىلىڭلار دىسەم قوشۇلمىغان ئىدىڭلار، مانا ئەمدى بۇ يەرگە كەپتۇ، ھىچ بولمىسا ھازىر ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇش قىلىشتا بوشاڭلىق قىلماڭلار، مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇش قىلىپ ئۆلۈش، ھاياتتا يالغۇز قېلىشتىن مىڭ ياخشى!...» دەپ ئۇلارنى ئۇرۇشقا چاقىردى. يەھۇدىلار ھەش-پەش دىگۈچە، ئاياللار ۋە باللارنى كەتىبە قەلئەسىگە، ئوزۇق-تۈلۈكلەرنى نائىمە قەلئەسىگە، ئەسكەرلەرنى ناتات قەلئەسىگە توپلىدى. ئىسلام قوشۇنىنىڭ مۇسۇلمان بولۇش تەكلىپىگە ئۇلار ئوق ئېتىش ئارقىلىق جاۋاپ بەردى. مۇجاھىتلار ئوقلارنى قالقانلار بىلەن توسىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ بۇيرىقى بىلەن يايلار كېرىلدى. ھەممىسى تەڭلا قەلئە تاملىرىدىكى دۈشمەن ئەسكەرلىرىگە «ئاللاھۇ ئەكبەر!...» سادالىرى ئىچىدە ئوق ئۈزدى. ئۇرۇش باشلانغان ئىدى. بىر تەرەپتە سۆيۈملۈك پەيغەمبەر ۋە ئۇنىڭ مۇبارەك ئاسخابى ئىسلامىيەتنى تارقاتماق ۋە ئۇلارنى دوزاقتىن قۇتقۇزۇش يولىدا جەڭ قىلسا؛ يەنە بىر تەرەپتىن نەسىھەتتىن ئۈزاقلاشقان، پۇرسەت بولسىلا مۇسۇلمانلارنى كەينىدىن پىچاقلاشنى ئويلايدىغان، ھەقىقەتنى كۆرۈپ تۇرۇپ كۆزىنى يۇمىۋالغان يەھۇدىلار بار ئىدى. ئۇلار، ئاخىرقى پەيغەمبەرنىڭ ئۆز قەۋمىدىن كەلمىگەنلىكىنى كۆرۈپ، قىزغانچۇقلۇق قىلىپ ئۇنى ئېتىراپ قىلمىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ھەتتا بالا ۋاقتىدىلا ئوجۇقتۇرۇۋېتىش ئۈچۈن، ئەقلىگە كەلگەن پۈتۈن شۇملۇقلارنى قىلغان ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى ئاللاھ تائالاھنىڭ قوغدىشى بىلەن زەھەرلىك قولىنى سالالمىغان ئىدى.

مىڭ ئالتە يۈز مۇبارەك مۇجاھىتقا، ئون مىڭدىن ئارتۇق يەھۇدى ئەسكەر ئوق ئېتىۋاتقان ئىدى. سۆيۈملۈك ئاسخابى ئارقا-ئارقىدىن ئۇچۇپ كەلگەن بۇ ئوقلارنى قالقانلىرى بىلەن توسايتتى ۋە ئۇلار ئاتقان ئوقلارنى ئۇلارغا قايتۇرۇپ ئاتاتتى. بەزى ساھابىلەر يارىلانغان ئىدى.

بىر چاغدا ھەببۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا، ھاباب بىن مۇنزىر ھەزرەتلىرى ئەدەپ بىلەن يېقىنلاشتى ۋە: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! بارگاھىمىزنى باشقا بىر يەردە قۇرساق قانداق بولا؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر: ئاللاھ خالىسا ئاخشاملىققا ئالماشتۇرساق بولۇپ قالا، دىدى. چۈنكى مۇجاھىتلار يەھۇدىلارنىڭ ئوق ئېتىش دائىرىسى ئىچىگە كىرىپ قالغان ئىدى. ھەتتا بەزى ئوقلار ئۇلاردىن ھالقىپ ئۆتۈپ كېتەتتى.[211]

ساڭا كەلدىم!

ئەي گۇناھكارلار سېغىناقى، ساڭا سېغىنغىلى كەلدىم،
كۆپ جىنايەتلەر ئۆتكۈزدۈم، ساڭا يالۋۇرغىلى كەلدىم!

قاراڭغۇ يەرلەرگە تايدىم، ئازغۇلۇقلارغا ئەگەشتىم،
توغرا يولنى يورۇتقان نۇر دەستىگاھىڭغا كەلدىم!

چىقارغا بىر جېنىم قالدى، ئەي پۈتۈن جانلارنىڭ جېنى،
ئۇيغۇن بولارمۇ دېيىشكە، جان پىدا قىلغىلى كەلدىم!

---

[211] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 641، II.

دەرتلىكلەرگە تېۋىپسەن، مەن بولسام دىل خەستىسى،
قەلب يارامغا داۋا ئۈچۈن ئىشكىڭنى قاققىلى كەلدىم!

مەرتلەرنىڭ ئىشكىگە سوۋغا ئاپارماق ئەيىپتۇر،
سەن دەسسەپ شەرەپ بەرگەن تۇپراقنى سۆيگىلى كەلدىم!

گۇناھىم كۆپ تاغ كەبى، يۈزۈم قارا قاتران كەبى،
بۇ يۈكتىن ۋە قارىلىقتىن تامامەن قۇتۇلغىلى كەلدىم.

پاكلايدۇ ئەلۋەتتە ھەممىنى ئېھسان دەريايىڭدىن بىر تامچە،
گەرچە يۈزۈم كەبى قارا، ئەمەل دەپتىرىم بىلەن كەلدىم.

ئىشكىڭگە يۈز سۈرەلىسەم، ئەي جاندىن ئەزىز جانان،
سۇ بىلەن بولمىغان ئىشلار، ھاسىل بولار ئۇ تۇپراقتىن.

ئۇ كۈنى ئاخشامغىچە ئوق ئېتىش داۋام قىلدى. ئەللىك ساھابى يارىلانغان ئىدى. ئاخشام بولىشى بىلەن يېڭى بىر قارارگاھ قۇرۇش ئۈچۈن مۇھەممەت بىن مەسلەمە ھەزرەتلىرىگە ۋەزىپە بېرىلدى. ئۇ رەجى دىگەن يەردە مۇۋاپىق يەر بارلىقىنى بىلدۈردى. ئىسلام قوشۇنى بارگاھنى بۇ يەرگە يۆتكىدى. يارىدارلار بۇ يەردە داۋالىنىشقا باشلىدى.[212]

ئەتىسى ناتات قەلئەسى ئالدىغا كەلگەن قەھرىمان ئاسخابى ئاخشام بولغىچە ئۇرۇش قىلدى، بۇ تەرىقىدە ئۇرۇشنىڭ بەشىنچى كۈنىگىچە داۋام قىلدى. يەھۇدىلار داۋاملىق مۇداپىيە ئۇرۇشى قىلدى. ئۇ كۈنلەردە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بېشى ئاغرىپ ئىككى كۈن مۇجاھىتلار بىلەن بىللە بولالمىدى. بىرىنچى كۈنى بايراقنى ھەزرەتى ئابۇبەكرى، ئىككىنچى كۈنى ھەزرەتى ئۆمەر تۇتتى. ھەر ئىككىلىسى ئاسخابى كېرەمگە باش بولۇپ باتۇرلارچە ئۇرۇشتى. ئەمما قەلئەنى فەتىخ قىلىش مومكىن بولمىدى. بۇ چاغدا جاسارىتى ئاشقان يەھۇدىلار، قەلئە دەرۋازىسىنى ئېچىپ ھۇجۇمغا چىقتى. مانا ئەمدى قۇچاقلاشما ئۇرۇش باشلانغان ئىدى. ئۇرۇش چېڭىغا چىقتى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابىغا: «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» دەپ تەكبىر ئېيتىڭلار دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئاسخابى ھەيۋەتلىك تەكبىر سادالىرى ئىچىدە ئاشىق-بىقارا بولۇپ قىلىچ چېپىشقا باشلىدى. بىر چاغدا مۇھەممەد بىن مەسلەمەنىڭ قېرىندىشى ماخمۇت شېھىت بولدى. ئۇرۇش بۇ شىددەتلىك شەكلى بىلەن ئاخشامغىچە داۋام قىلدى.

ئەتىسى ھايبەرنىڭ ئەڭ داڭلىق قوماندانى بولغان مەرھاب زىرىخلار بىلەن پۈركەنگەن ھالدا قەلئەدىن چىقتى. تولىمۇ كۈچلۈك ئېگىز بويلۇق بىر ئادەم ئىدى. ھازىرغىچە ئۇنىڭ ئالدىغا بىرسى چىقىپ باقمىغان ئىدى. ئۇ مۇجاھىتلارغا قاراپ: «مەن، جاسارەت ۋە قەھرىمانلىق بىلەن تونۇلغان مەرھاب بولىمەن» دەپ ماختىنىشقا باشلىدى. ئۇ شۇنداق دەپ چوڭ سۆزلەۋاتقاندا، مۇجاھىتلاردىن بىرسى ئالدىغا چىقتى ۋە «مەنمۇ دەھشەتلىك ۋە شىددەتتلىك ئۇرۇشلار ئىچىگە ئۆزىنى ئېتىشتىن قورقمىغان ئامىر بولىمەن» دەپ ۋارقىرىدى ۋە دەرھال ئۇنىڭ كۆزىگە تىكىلدى. دۈشمەن مەرھاب، ئۈستىگە «كىمگە تەگسە ھالاك قىلىدۇ!...» دەپ خەت يېزىلغان قىلىچىنى كۆتۈرۈپ ھەزرەتى ئامىرغا بارلىق كۈچى بىلەن ئۇردى. تەجرىبىلىك ساھابى دەرھال قالقان بىلەن توردى. كەڭ بىسلىق قىلىچى قاتتىق بىر ئاۋاز چىقارغاندىن كېيىن قالقانغا ساپلىنىپ قالدى. قەھرىمان ئامىر، ئاللاھ تائالاھقا سېغىنغاندىن كېيىن، «يا ئاللاھ!» دىگىنىچە مەرھابنىڭ زىرىخلىق پاچىقىغا قىلىچ ئۇردى. قىلىچ ئۇنىڭ تۆمۈر زىرىخلىق پاچىقىغا تېگە-تەگمەي قاڭقىپ چىقىپ ھەزرەتى ئامىرنىڭ پۇتىغا تەگدى. شۇنىڭ بىلەن ھەزرەتى ئامىرنىڭ پاچىقى ئانا تومۇردىن كېسىلىپ كەتتى. ئاسخابى كېرەم يۈگرەپ بېرىپ ئۇنى قۇچاقلىدى ۋە ئۇنى داۋالاش ئۈچۈن قارارگاھقا يۆتكەپ كەلدى. ئامىر ھەزرەتلىرى ئاخىرقى شاھادىتىنى كەلتۈرگەن بولدى.[213]

ئۇرۇش تېخىمۇ ئەۋجىگە چىقتى. ئاخشام بولىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، يەھۇدىلارغا تۆت مىڭ ئەسكىرى بىلەن ياردەمگە كەلگەن گاتافانلارنى دۆلىتىگە قايتىشنى تەلەپ قىلدى. ئەگەر بۇ تەكلىپكە قوشۇلسا، ھايبەرنىڭ بىر يىللىق خورما مەھسۇلاتىنى بېرىدىغانلىقىنى ئېيتتى. ئەمما ئۇلار تەكلىپنى رەت قىلدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بارگاھنى گاتافانلار تەرەپتىكى قەلئە

[212] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،641؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، S:VI،307.

[213] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، IV،51؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،639؛ بەيخاكى، ئەس-سۇنەن، II،174؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،211.

تەرەپكە قۇردى. گاتافانلار كېچىدە مۇسۇلمانلارنىڭ ھۇجۇم قىلىشىدىن قورقۇپ ئۇخلىيالمىدى. ئۇ كېچىدە قەيەردىن كەلگەنلىكى ئېنىق بولمىغان بىر ئاۋاز، گاتافانلار دۆلىتىنىڭ ھۇجۇمغا ئۇچرىغانلىقىنى بالاي-ۋاقا، مال-ۋارانلىرىنىڭ قولدىن چىققانلىقىنى ئۇلارغا بىلدۈرەتتى. بۇ ئاۋاز پۈتۈن گاتافانلارغا يۇقىرى ئاۋازادا ئۈچ قېتىم تەكرارلانغان بولۇپ ئۇلار قورقۇنچ ئىچىدە قالغان ئىدى. قوماندانى ئۆيەيەنگە بۇ ئاۋاز ئۇدا ئۈچ قېتىم ئاڭلاندى. شاپاق قىزىرا-قىزارماي ئەسكەرلىرىنى ئېلىپ دۆلىتىگە يۈرۈپ كەتتى. تاڭ ئېتىشى بىلەن يەھۇدىلار گاتافانلارنىڭ سەۋەپسىزلا كېتىپ قالغانلىقىنى كۆرۈپ ئۈمىتسىزلىنىشكە باشلىدى. ئۇلارنى ياردەمگە چاقىرغانلىقىغا پۇشايمان قىلدى.

# ھەزىرەتى ئالىنىڭ قەھرىمانلىقى

ئۇ كۈنى ھايبەر ئەتراپىدا دەھشەتلىك ئۇرۇشلار بولۇپ ئۆتتى. ئەمما قەلئە پەقەتلا ئېلىنمىدى. ئاخشام بولغاندا كائىناتنىڭ سۇلتانى، «ئەتە بايراقنى شۇنداق بىر باتۇر يىگىتكە بېرىمەنكى، ئۇ ئاللاھ تائالا ۋە رەسۇلىنى سۆيىدۇ. ئاللاھ تائالاھ، ئۇنىڭ قولى بىلەن بۇفەتىخنى ئىشقا ئاشۇرىدۇ!» دەپ خوش خەۋەر بەردى. ئۇ كېچە ئاسخابى كېرەم ھاياجان بىلەن تاڭ ئېتىشىنى ساقلىدى. ھەر بىر ساھابى بايراقنىڭ ئۆزىگە بېرىلىشىنى ئارزۇ قىلاتتى. بۇ يولدا ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلاتتى. بىلالى ھابەشى ھەزرەتلىرى ئەزەننى تولىمۇ چىرايلىق ۋە زىل ئاۋازى بىلەن ئوقۇشقا باشلىدى. ئەزەن ئوقۇلغاندا ھەر بىر ساھابى ھاياجان ئىلكىگە چۆمۈلەتتى، ئۇنىڭدىن ئاجايىپ ھۇزۇر ئالاتتى. بۇ ئىلاھى ھۇزۇرغا تويمايتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاسخابىنى بامدات نامىزى قىلدۇرغاندىن كېيىن، مۇبارەك ئىسلام بايرىقىنى ئېلىپ كېلىشكە ئەمىر قىلدى. مۇبارەك بايراق ئېلىپ كېلىنگەندىن كېيىن، ئاسخابى كېرەم بايراقنىڭ كىمگە بېرىلىدىغانلىقىنى ھاياجان ئىچىدە ساقلاۋاتاتتى. ئەڭ ئاخىرى ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى: «مۇھەممەتنى پەيغەمبەرلىك بىلەن شەرەپلەندۈرگەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، مەن بۇ بايراقنى قېچىش دىگەننى بىلمەيدىغان بىر ئەزىمەتكە بېرىمەن» دەپ مۇبارەك كۆزلىرىنى ئاسخابى كېرەمگە تىككەندىن كېيىن: ئالى قەيەردە؟ دىدى. ساھابىلەر: يا رەسۇلۇللاھ! ئۇنىڭ كۆزلىرى ئاغرىۋاتىدۇ، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئۇنى چاقىرىپ كېلىڭلار! دىدى. ئۇ كۈنلەردە ھەزرەتى ئالى كۆز ئاغرىقىغا گىرىپتار بولغان بولۇپ، كۈنلەرچە كۆزىنى ئاچالمايدىغان ھالەتكە كەلگەن ئىدى. ئۇلار ھەزرەتى ئالىنىڭ قېشىغا بېرىپ ئەھۋالنى بىلدۈردى ۋە ئۇنى يۆلەپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا ئېلىپ كەلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز، ھەزرەتى ئالىنىڭ ساقىيىشى ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلغاندىن كېيىن، مۇبارەك بارماقلىرىنى ئاغزىغا تەككۈزگەندىن كېيىن ھەزرەتى ئالىنىڭ كۆزىگە سۈركىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرەتى ئالىنىڭ كۆز ئاغرىقى توختاپ قالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «يا رەببى! ئىسسىقنىڭ ۋە سوغۇقنىڭ زەربىسىنى كەتكۈزگىن» دەپ دۇئا قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرەتى ئالىنىڭ ئۈستىگە مۇبارەك قوللىرى بىلەن بىر زىرىخ كىيگۈزدى ۋە ئۆزىنىڭ قىلىچىنى ئېسىپ قويدى. ئۇنىڭ قولىغا ئاق رەڭلىك ئىسلام بايرىقىنى تۇتقۇزۇپ: ئاللاھ تائالاھ ساڭا زەپەر ئاتا قىلغۇچە ئېلىشقىن، ھەرگىزمۇ ئارقاڭغا چېكىنمە! دىدى. ھەزرەتى ئالى: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ئۇلار ئىسلام دىنىغا كىرگىچە ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلمەن، دىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز: قەسەم قىلايكى، سېنىڭ سەۋەبىڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۇلاردىن بىر كىشىنى ھىدايەتكە ئېرىشتۈرىشى، سەن ئۈچۈن نۇرغۇن قىزىل تۆگىلەرگە ئېگە بولۇپ، ئۇلارنى ئاللاھ تائالاھ يولىدا سەدىقە بېرىشتىن بەكرەك ساۋاپلىق» دىدى.[214]

ھەزرەتى ئالى، قولىدىكى بايراق ۋە سۆيۈملۈك ساھابىلار بىلەن يەھۇدى قەلئەسىگە قاراپ ئىلگىرلىدى. ئىسلام بايرىقىنى قەلئە يېقىنلىرىدىكى بىر تاشقا تىكلەۋاتقاندا، ناتات قەلئەسىنىڭ ئىشىكى ئېچىلدى. يەھۇدىلارنىڭ ھۇجۇمچى كۈچلىرى سىرتىغا چىقتى. ئۇلار ھايبەرنىڭ ئەڭ باتۇر يىگىتلىرى ئىدى. ئۇلار ئۈستىگە قوش زىرىخ كىيگەن بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرسى ئېلىشىش ئۈچۈن ھەزرەت ئالىغا قاراپ كەلدى. ئۇ مەرھابنىڭ تەڭداشسىز باتۇر ئىنىسى هارىس ئىدى. ئۇ ئۇچقاندەك ھۇجۇمغا ئۆتتى... قىلىچ ئاۋازلىرى مەيداننى بىر ئالغاندا، ئۇنىڭ قىلىچى ۋە جانسىز بېشى يەرگە دۇمىلاپ چۈشتى. بۇ چاغدا «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى كۆكلەرگە ئۆرلىدى. قېرىندىشىنىڭ ئۆلگەنلىكىنى ئاڭلىغان مەرھاب قول ئاستىدىكى ئەسكەرلىرى بىلەن ئۆپۈر-تۆپۈر مەيدانغا يۈگۈردى. ھەزرەتى ئالىنىڭ كۆزلىرىگە تىكىلدى. ئۇمۇ قوش زىرىخ كىيگەن ئىدى. قوش قىلىچ تۇتقان ھالدا، يوغان بەستى بىلەن خۇددى بىر دىۋىگە ئوخشايتتى. ئۇ پۈتۈن كۈچى بىلەن: «مەنكى، ئەڭ شىددەتلىك ئۇرۇشلاردا، ئۇرۇش ياللۇنى ئىچىدە

---

[214] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،653،II.

ۋەھشىلەرچە ئۇرۇشقان مەرھاب بولىمەن! مەنكى، ھۆركۆرگەن شىرنىمۇ قىلچىم بىلەن ئۆتمۇ-تۆشۈك قىلىۋېتىمەن!...» دەپ ئۆزىنى ماختاشقا باشلىدى.

ھەزرىتى ئەلىمۇ: «ماڭا ئانام ھايدار (شىر) ئىسمىنى بەرگەن. مەن ھەيۋەتلىك بىر ئاسلانغا ئوخشايمەن! سېنى بىر ئېتىلىش بىلەنلا يەرگە يىقىتقۇدەك يېگىتتۇرمەن» دىدى. مەرھاب ھەزرىتى ئەلىدىن ھايدار سۆزىنى ئاڭلىشى بىلەن يۈرىكىگە قورقۇ چۈشتى. چۈنكى ئۇ ئاخشىمى چۈشىدە بىر شىرنىڭ ئۆزىنى پارچىلىغانلىقىنى كۆرگەن ئىدى. «ئەجىبا چۈشۈمدە كۆرگەن شىر بۇمۇ؟» دەپ قىلىچ ئۇرۇپ بولغىچە، ھەزرىتى ئەلىنىڭ ئاللاھ تائالاھقا سېغىنىپ تۇرۇپ ئۇرغان قىلىچى، مەرھابنىڭ تۇتتۇالغان قېلىن تۆمۈر قالقىنى ۋە بېشىغا كىيگەن تۆمۈر دوبۇلغۇسىنى كېسىپ، مېڭىسىدىن كېسىپ ئۆتۈپ گەجگىسىگىچە ئوتتۇرىدىن ئىككى قىلىۋەتتى. ئەلىنىڭ زۇلپىخارىنىڭ چىقارغان قورقۇنۇچلۇق ئاۋازى ھايبەرنىڭ ھەر تەرىپىگە يېتىپ باردى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «سۆيۈنۈڭلار! ھايبەرنىڭ فەتىخى راھەتلەشتى، ئەمدى ئاسان بولىدىغان بولدى» دىدى. ئاسخابى كېرەم ھەزرىتى ئەلىنىڭ بۇ باھادىرلىقىغا ھەيران قالغان ئىدى. «ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى كۆكلەرنى لەرزىگە سالدى. ئۇرۇش يەنە ئەۋجىگە چىقتى. ئاسخابى كېرەم ئۇرۇشا-ئۇرۇشا قەلئە دەرۋازىسىغا كەلگەندە بىر يەھۇدى قىلىچى بىلەن ھەزرىتى ئەلىنىڭ قالقىنىغا ئۇردى. قالقان يەرگە چۈشۈپ كەتتى. قالقاننى يەردىن ئالغۇدەك ۋاقىت يوق ئىدى. پۈرسەتنى قولدىن بەرگىسى كەلمىگەن يەھۇدى ئۆزىنىڭ قالقىنى يەرگە چۈشكەندەك كەينىگە قاچتى. بۇنىڭدىن مەيۈسلەنگەن ئاللاھنىڭ شىرى، زۇلپىخارى بىلەن ئەتراپىتىكىلەرنى تارقاقلاشتۇرغاندىن كېيىن قەلئەنىڭ ئىشىكىنى قالقان قىلغۇسى كەلدى ۋە «ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن» دىگىنىچە، يوغان تۆمۈر دەرۋازىنىڭ تۇتقۇچىلىرىغا ئېسىلدى. شانۇرلىرىنى تامدىن يۇلۇپ چىقتى... ھەزرىتى ئالى دەرۋازىنى يۇلۇپ چىققاندا قەلئە تەۋرەپ كەتتى. سەككىز ئون كىشى مىدىرلىتالمايدىغان بۇ دەرۋازا قانىتىنى ئۆزى دەللىك كۆتۈرۈپ قالقان قىلىپ ئېلىشىشقا باشلىدى. ئۇنىڭ ئالدىغا ئارقا-ئارقىدىن يەتتە يەھۇدى پالۋانى تىزىلدى. ئۇلارنىمۇ ئاللاھ تائالاھنىڭ كۈچى بىلەن تېرە-پېرەن قىلىپ، سەپداشلىرى بىلەن قەلئەنىڭ ئىچىگە باستۇرۇپ كىردى. ئەمدى قەلئە ئېلىندى دىيىشكە بولاتتى قىسقا زامان ئىچىدىلا ئالدىغا چىقالىغۇدەك بىرەسى قالمىدى. ئىسلام بايرىقىنى قەلئەگە تىكتى. شۇنداق قىلىپ مۇستەھكەم قەلئەسى سانالغان ناتات قەلئەسى فەتىخ قىلىندى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى ئەلىنىڭ كۆزلىرىگە سۆيگەندىن كېيىن: سېنىڭ بۇ باتۇرلىقىڭدىن ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى رازى بولدى، دىدى. بۇ مۇبارەك سۆزلەرنى ئاڭلىغان ھەزرىتى ئالى ھاياجان ئىچىدە كۆز ياش تۆكتى. بۇنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: نىمە ئۈچۈن يىغلاۋاتىسەن؟! دەپ سورىدى. ھەزرىتى ئالى: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! خوشاللىقىمدىن يىغلاۋاتىمەن. چۈنكى ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى مەندىن رازى بولدى، دىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: يالغۇز مەنلا ئەمەس، جەبرائىل، مىكائىل ۋە پۈتۈن پەرىشتىلەر سەندىن رازى بولدى، دىدى.

بۇ چاغدا دەۋس قەبىلىسىدىن تۆت يۈز مۇسۇلمان، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ياردەمگە كەلدى.[215] ئۇلار بىلەن باشقا قەلئەلەرنىمۇ فەتىخ قىلىش ئۈچۈن ئۇرشقا كىرىشىپ كەتتى. ھايبەرنىڭ قالغان يەتتە قەلئەسىمۇ بىر-بىرلەپ يىقىلىشى بىلەن چارىسىز قالغان يەھۇدىلار، سۈلھى تۈزۈش ئۈچۈن ئادەم ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ تەكلىپىنى قوبۇل قىلىپ، تۆۋەندىكى ماددىلارنى تۈزدى:

بىرىنچى: بۇ ئۇرۇشتا مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇش قىلغان يەھۇدىلارنىڭ قېنى تۆكۈلمەيدۇ.

ئىككىنچى: ھايبەردىن ئايرىلىپ كەتمەكچى بولغان يەھۇدىلار، يېنىدا پەقەت باللىرى ۋە بىر قىسىم ئائىلە جابدۇقلىرىنى بىللە ئېلىپ ماڭالايدۇ،

ئۈچىنچى: باشقا بارلىق سايمانلار ۋە يۆتكەپ كېتەلمەيدىغان، زىرىخ، قىلىچ، قالقان، ئوقيا، قورال ياراقفا ئائىت بارلىق سايمانلار، ئۈستىگە كىيىۋالغان كىيىمىدىن باشقا پۈتۈن كىيىملىرى، رەخىت، ئالتۇن ۋە غەزىنىلەر، ئات، تۆگە، قويغا ئوخشاش ھايۋانلار... بولۇپ نىملا بولسا ھەممىسى مۇسۇلمانلارغا قالىدۇ،

تۆتىنچى: مۇسۇلمانلارغا قالىدىغان بارلىق نەرسىلەرنى يوشۇرۇشقا بولمايدۇ. يوشۇرغانلار ئاللاھ تائالاھ ۋە پەيغەمبىرىنىڭ ھىمايىسى تېشىدا قالىدۇ...

---

[215] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،353.

بۇ شەرتلەرگە بويسۇنمىغان، غەزنىنە بايلىقلارنى يەر ئاستىغا ياكى يوشۇرۇن يەرلەرگە كۆمگەن كىنانە بىن رەبى جازاغا تارتىلدى. قولغا چۈشۈرۈلگەن بايلىقلار ھەددى-ھېسابسىز ئىدى. ھايبەرنىڭ بۇ مۇنبەت تۇپراقلىرى ۋە خورمىلىق باغلىرى ئۆز پېتى مۇسۇلمانلارغا قالدى.[216]

بۇ ۋەقەلەر بولىۋاتقاندا، دۆلىتىگە قايتىپ كېتىۋاتقان گاغاتانلار، يەھۇدىلارغا ياردەم بېرىش ئۈچۈن يەنە ھايبەرگە بۇرۇلغان ئىدى. ئۇلار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھايبەرنى فەتىخ قىلىپ، پۈتۈن يەھۇدىلارنى تەسلىم قىلغىنىنى كۆرۈپ: ئەي مۇھەممەت! سەن بىزگە ھايبەردىن ئەسكەر چېكىندۈرسەڭ، ھايبەرنىڭ بىر يىللىق خورما مەھسۇلاتىنى بېرىمەن دىگەن ئىدىڭ، بىز سۆزىمىزدە تۇردۇق، ئەمدى ۋەدەڭدە تۇر! دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا: پالانچى تاغ سىلەرنىڭ بولسۇن! دىدى. بۇنى ئاڭلىغان گاغاتانلار: سىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلىمىز، دەپ تەھتىت سالدى. رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز: ئۇرۇش مەيدانى جەنافا بولسۇن، دىدى. گاغاتانلار: ئۇنداق بولسا بىز سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلىمىز دەپ، تەھتىتنى رىئاللىققا ئايلاندۇردى. جەنافا بولسا گاغاتانلارغا تەۋە بولغان رايون ئىدى. بۇنىڭ ئاڭلىغان گاغاتانلارنىڭ يۈرەكلىرىگە سۇ چۈشتى ۋە دەرھال چېكىندى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز ۋە ئۇنىڭ قەھرىمان ئاسخابى بۇ ئۇرۇشتا تولىمۇ چارچاپ كەتكەن ئىدى. بىر تەرەپتە ياردارلار داۋالانسا، بىر تەرەپتىن باشقىلار ھاردۇق چىقىرۋاتاتتى. يەھۇدى ئاقسۆڭەك سەللام بىن مشكەنىنىڭ ئايالى زەينەپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى زەھەرلەپ ئۆلتۈرمەكچى بولدى. ئۇ بۇ مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن بىر ئۆچكىنى سويۇپ، گۆشنى پىشۇرگەندىن كېيىن بولۇشىغا زەھەر قاتتى. تاماقنى كۆتۈرۈپ رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كەلدى. رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز ئۇنىڭ بۇ كۆڭلىنى قوبۇل قىلدى ۋە ئاسخابىنى چاقىرىپ ھەممىيلەن بىرلىكتە دەستىرخانغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۆچكىنىڭ ئالدى پۇتى تەرەپتىن ئازىراق گۆش ئېلىپ، «ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن!» دەپ ئاغزىغا سالدى. بىر نەچچە قېتىم چاينىغاندىن كېيىن، دەرھال ئاغزىدىن چىقىرىپ، «ئەي مۇبارەك ئاسخابىم! بۇ تاماقتىن قولۇڭلارنى تارتىڭلار! چۈنكى بۇ ئۆچكە گۆشى، زەھەرلەنگەنلىكىنى ماڭا خەۋەر قىلدى» دىدى. ساھابىلار دەرھال تاماقتىن قولىنى تارتىشتى. پەقەت ئۇلارنىڭ ئىچىدە گۆشتىن بىر پارچە يىگەن بىشىر بىن بەرانىڭ يۈز كۆزى كۆكىرىشكە باشلىدى ۋە زەھەرلىنىپ شېھىت بولدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ قېشىغا جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، مۇبارەك تۆكۈرۈكلىرىگە ئارلىشىپ كەتكەن زەھەرنى چىقىرىپ تاشلاش ئۈچۈن، مۇبارەك مۈرىلىرىنىڭ ئارىسىدىن ئازىراق كېسىپ قان چىقىرىشنى ئېيتتى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ دىگىنى بويىچە بۇ ئىشنى پۈتتۈرگەندىن كېيىن، زەھەرلىك گۆش يەرگە كۆمۈلدى. زەينەپنى تۇتۇپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا ئېلىپ كەلدى. ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: بۇ گۆشنى سەن زەھەرلىدىڭمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: شۇنداق مەن زەھەرلىدىم، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بۇنى نىمە ئۈچۈن قىلدىڭ؟ دىدى. ئۇ: سەن مېنىڭ ئېرىمنى، دادامنى ۋە تاغامنى ئۆلتۈردۈڭ. مەن ئۆز-ئۆزەمگە، «ئەگەر ئۇ ھەقىقەتەن بىر پەيغەمبەر بولسا، ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭغا خەۋەر بېرىدۇ، ئەگەر ساختا پەيغەمبەر بولسا زەھەرلىنىپ ئۆلىدۇ. بىز ئۇنىڭدىن قۇرتۇلغان بولىمىز» دەپ ئويلىدىم، دىدى. ئاسخابى كېرەم بۇ ۋەقەدىن چوڭقۇر ئەپسۇسلاندى ۋە «يا رەسۇلۇللاھ! جېنىمىز ساڭا پىدا بولسۇن، ئۇنى ئۆلتۈرەيلىمۇ؟» دىدى. ئۆزى ئۈچۈن قىلىنغان ھەر قانداق ھاقارەتنى كەچۈرىدىغان مەرھەمەت پەيغەمبەرى، ئۇ ئايالنى كەچۈرۈم قىلدى. بۇ ئۇلۇغ مەرھەمەتنى كۆرگەن زەينەپ، دەرھال ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولدى.[217]

ھايبەردە قولغا چۈشۈرگەن غەنىمەتلەر ۋە ئەسىرلەر ئىچىدە، ھۇيەي بىن ئاختابنىڭ قىزى سافىييەمۇ بار ئىدى. باش قوماندانلىق ھەققى سانىلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بۆلۈنگەن ئىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئۇنى ئازاد قىلدى. ئۇمۇ بۇ مەرھەمەتتىن خوشال بولۇپ جان-دىلى بىلەن ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولدى. ئۇنىڭ بۇ ھەركىتىدىن خوشال بولغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنى نىكاھىغا ئېلىش بىلەن مۇكاپاتلاندۇردى. شۇنداق قىلىپ سافىييە مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى بولدى. سەھبا دىگەن يەرگە كەلگەندە توي بېرىپ، قوغۇن ۋە خورمىدىن توي تامىقى ئېتىلدى. سافىييە ۋالىدەمىزنىڭ كۆزىدە كۆك بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سەۋەبىنى سورىغاندا، ئۇ: «بىر كۈنى كېچىدە چۈش كۆردۈم. چۈشۈمدە ئاي كۆكتىن چۈشۈپ قوينۇمغا كىرگەنلىكىنى كۆردۈم. بۇنى يولدىشىم كەنانەگە

[216] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،336؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،672.
[217] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،337؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،678؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،202.

سۆزلەپ بېرىشىم بىلەن ئۇ: سەن بىزگە باستۇرۇپ كېلىۋاتقان شۇ ئەرەپ پادىشاھىنىڭ خانىمى بولۇشقا كۆز تىكىپسەن، دەپ كۆزۈمگە بىر شاپىلاق ئۇرغان شۇنىڭ بىلەن كۆك چۈشۈپ قالدى» دىدى.[218]

ھايبەر فەتىخ قىلىنغاندىن كېيىن، يەھۇدىلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: «يا مۇھەممەت! بىز ھايبەردىن چىقىپ كېتىمىز، ئەمما بىز ئېتىز-ئېرىق، باغ-ۋاران ئىشىنى بەك ياخشى بىلىمىز. خالىساڭ بۇ مۇنبەت تۇپراقلارنى بىزگە ئىجارىگە بەرگىن. بىز بۇ يەردە ئىشلەيلى، مول-ھوسۇلنىڭ يېرىمى سېنىڭ بولسۇن» دىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ۋە ساھابىلارنىڭ ئېتىز ئىشلىرى بىلەن گول بولغىدەك ۋاقتى يوق ئىدى. ئۇلار ئىسلام دىنىنى يېيىش ئىشى بىلەن ئالدىراش ئىدى. ئۇلار جىھات قىلىپ ئاللاھ يولىدا كېچە-كۈندۈز كۈرەش قىلىۋاتاتتى. بۇ تەكلىپتىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مەمنۇن بولدى ۋە «خالىغان ۋاقتىتا سىلەرنى بۇ يەردىن ھايداپ چىقىرىش شەرتى بىلەن!» دىدى. يەھۇدىلارمۇ بۇ تەكلىپنى قوبۇل قىلدى ۋە ھايبەردىكى مۇنبەت تۇپراقلارنى ئىجارە ئېلىپ ئىشلىتىشكە باشلىدى.[219]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مۇبارەك ئاسخابى بىلەن زەپەر قۇچۇپ مەدىنىگە قايتىشتى. بۇ ۋاقىتتا بۇنىڭدىن بۇرۇن خەبەشىستانغا ھىجرەت قىلىپ كەتكەن ئاسخابىنىڭ جافەر بىن ئەبى تالىپ يېتەكچىلىكىدە كەلگەنلىكىنى كۆرۈپ خوشاللىقا چۆمدى. ھەزرەتى جافەرنىڭ پىشانىسىگە سۆيۈپ ئۇنى باغرىغا باستى ۋە «مەن ھايبەرنىڭ فەتىخدىنمۇ ياكى جافەرنىڭ قايتىپ كېلىشىدىن خوشال بولايمۇ؟ بىلەلمىدىم. سىلەرنىڭ ھىجرەتىڭلار ئىككى قېتىملىق بىرسى يۇرتىمىزغا قىلىنغان ھىجرەت» دىدى.

ھايبەردە قولغان كەلتۈرگەن پۈتۈن غەنىمەتلەر، ھۇدەيبىيە شەرتنامىسىگە قېتىلغان پۈتۈن ئاسخابىلارغا، ھايبەر ئۇرۇشىغا قېتىلغانلارغا، خەبەشىستانغا ھىجرەت قىلغان ساھابىلارغا، ھايبەرگە ياردەمگە كەلگەن دەۋس قەبىلىسىگە بۆلۈپ بېرىلدى.[220]

ھايبەرنىڭ فەتىخ قىلىنىشى بىلەن، ئەرەبىستاندىكى پۈتۈن يەھۇدىلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرى ئاستىغا كىرگەن بولدى. ئەمدى ئۇلارنىڭ مۇشرىكلەرگە ياردەم قىلىش ئىمكانى قالمىغان ئىدى. ئەتراپتىكى دۆلەت ۋە قەبىلىلەرمۇ قورال ۋە ئەسكەر كۈچىگە تايىنىپ يېڭىشقا كۆز يەتمەيدىغان ھايبەر قەلئەلىرىنى مۇسۇلمانلارنىڭ يەر بىلەن بىر قىلىشى بىلەن، مۇسۇلمانلارنىڭ قۇدرەتلىك كۈچ بولغانلىقىنى ئەمەلىيەتكە ئايلاندى. ئەمدى مۇسۇلمانلاردىن ئەيمىنىدىغان بولدى. مەككە مۇشرىكلىرى بۇ خەۋەردىن باشقىچە ئەندىكىپ كەتتى. بۇ ئۇرۇشتىن كېيىن، چوڭ-كىچىك نۇرغۇن قەبىلىلەر مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن مەدىنە مۇنەۋۋەرگە كېلىپ ئاسخابى كېرەملەردىن بولۇشقا باشلىدى. ھەتتا گاتافانلار... ۋە باش ئەگمىگەن بەزى قەبىلىلەر بولسا، ئەسكەر ئەۋەتىش ئارقىلىق ئەيۋەشكە كەلتۈرۈلدى.

# ئۆمرەتۇل قازا سەپىرى

ھۇدەيبىيە شەرتنامىسىدىن بىر يىل ئۆتكەن ئىدى. قۇربان ھېيتقا بىر ئاي قالغاندا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سۆيۈملۈك ساھابىلەرگە ئۆمرە تەييارلىقى قىلىشنى ئەمىر قىلدى. ئۆمرە ئۈچۈن ھۇدەيبىيەگە بېرىپ، بىئاتۇر رىدۋانغا قېتىلغانلار تەييار بولىشى كېرەك ئىدى. بۇ ئەمىر سەۋەبىدىن ئىككى مىڭدىن ئارتۇق ساھابى توپلاندى. قۇربانلىق قىلىش ئۈچۈن يەتمىش تۆگە تەييارلىدى. بۇ تۆگىلەرنى مەككىگە ئۇتلىتىپ ئاپىرىش ئۈچۈن ناجىيە بىن جۇندۇپ ۋە ئۇنىڭ دوستلىرىدىن بولۇپ تۆت كىشىگە ۋەزىپە بېرىلدى. زىرىخ، نەيزە ۋە قىلىچقا ئوخشاش ئۇرۇش قوراللىرى بىلەن بالدۇر يولغا سالدى. چۈنكى مۇشرىكلەرگە ئىشەنگىلى بولمايتتى. ھەر ئېھتىمالغا قارشى بۇ قورال-ياراقلار ئىشقا ياراپتتى. ئاسخابى كېرەملەردىن بەزىلىرى: «يا رەسۇلۇللاھ! ھۇدەيبىيە شەرتنامىسىگە ئاساسلانغاندا، ئۆمرىگە يولۇچى قىلىشتىن باشقا قورال بىلەن كىرىشكە بولمايتتى!» دىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى: «بىز بۇ قوراللارنى ھەرەمگە ياكى مۇشرىكلارنىڭ قېشىغا ئەمەس، بەلكى مۇشرىكلەرنىڭ ۋەدىسىگە ۋاپا قىلماي بىزگە ھۇجۇم قىلىش ئېھتىماللىقىنى كۆزدە تۇتۇپ، ئۇنى يېقىن ئەتراپتىكى يەردە ساقلايمىز» دىدى.

---

[218]بۇخارى، «سالات»، 12؛«جىھات»،74؛ ئەبۇ داۋۇت، «ھاراچ»،21؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،101؛ ئىبنى ھشام، ئەس-سىرە،330،II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،669،II؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،121.

[219]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 157، II؛ ئىبنى ھشام، ئەس-سىرە،II،641؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، 205، I.

[220]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،353.

مەدىنە مۇنەۋۋەرگە ئەبۇ زەررىل گىفارى ۋەكىل بولۇپ قالدى.[221] ئەبۇ رۇھمىل گىفارىنىڭمۇ ۋەكىل بولۇپ قالغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان. ئىككى مىڭ ساھابى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن بىرلىكتە مەككىگە قاراپ يولغا چىقتى. ساھابىلارنىڭ يۈرەكلىرى دۈپۈلدەيتتى، چۈنكى يىللار بويى ئاللاھ تائالاھ يولىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن بىرلىكتە، ئۆزلىرى تاشلاپ كېتىشكە مەجبۇر بولغان سۆيۈملۈك ئانا يۇرتىغا قاراپ كېتىپ باراتتى... بەش ۋاقىت نامىزىدا قىبلە قىلغان مەككە مۇئەررەمنى زىيارەت قىلاتتى... يېڭى مۇسۇلمان بولۇپ، شەرتنامە سەۋەبىدىن مەدىنىگە كېلەلمىگەنلەر ئۇرۇق-تۇققانلىرى بىلەن قۇچاقلىشاتتى. يىللار بويى ئۇلارنىڭ كۆزىدىن ياش ئەمەس قان ئاقتۇرغان، زۇلۇپ سېلىپ زار-زار يىغلاتقان، بۇتلىرىغا چوقۇندۇرۇش ئۈچۈن نۇرۇغۇنلىغان قېرىنداشلىرىنى شېھىت قىلغان قۇرەيش مۇشرىكلىرىگە ئىسلامنىڭ كۈچىنى ۋە ئۇلۇغلىقىنى كۆرسىتەتتى. بەلكى ئۇلارنى كۆرگەن مۇشرىكلەرنىڭ قەلبىگە ئىسلام مۇھەببىتى كىرىپ مۇسۇلمان بولىشى مومكىن ئىدى!...

مەدىنىدە قالغانلار، ۋەدا تۆپىلىكىگىچە ئاللەملەرنىڭ ئەپەندىسىنى تەكبىر ئاۋازلىرى بىلەن ئۇزۇتۇپ قويغاندىن كېيىن قايتىشتى...

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مەدىنىدىن ئون كېلومېتىر يىراقلىقتىكى زۈلھۈلەفيە دىگەن يەرگە كەلگەندە، ئېھرامغا كىرىشى بىلەن سۆيۈملۈك ساھابىلارمۇ ئۇنىڭ بىلەن ئېھرامغا كىردى. ئۆمرە قىلىش ئۈچۈن مەككە مۇئەررەمگە سەپەر باشلانغان ئىدى. «ئەمىر قىلغىن! ئاللاھىم ئەمىر قىلغىن! ئەمىر قىلغىن! ساڭا شېرىك يوقتۇر! سېنىڭ ئەمرىڭگە ئامانەت بولدۇق! ھەمدۇ-سانا، مال-مۈلۈك ۋە نىممەت سېنىڭدۇر! سېنىڭ شېرىكىڭ يوقتۇر!» بۇ مۇبارەك دۇئا بىلەن كۆك ۋە يەر تىترەيتتى. سەپەر ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقۇش ۋە يالۋۇرۇش، ئۇنىڭ مۇبارەك نامىنى زىكىر قىلىش بىلەن خوشاللىق ئىچىدە داۋام قىلدى.

بالدۇر يولغا چىققان مۇھەممەت بىن مەسلەمە قوماندانلىقىدىكى بىرلىك مەككىگە ئاز قالغاندا، قۇرەيش مۇشرىكلىرى تەرىپىدىن بايقىلىپ قالدى. ئۇلار قەدەملىرىنى تەسلىكتە يۆتكەپ: بىز بىر يىل بۇرۇن مۇشۇنداق كېلىشىم تۈزگەنىدۇق، بۇلار نىمە ئەمدى» دىدى. مۇھەممەت بىن مەسلەمە: بۇلار، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئاتلىق ئەسكەرلىرى... ئاللاھ تائالاھ روخسەت قىلسا، ئەتە ئۇلارمۇ بۇ يەرگە قەدەم تەشرىپ قىلىدۇ!... دەپ ئۇلارنىڭ چاچلىرىنى تىك قىلىۋەتتى. مۇشرىكلەر ھاپىلا-شاپىلا مەككىگە خەۋەر بەردى. مەككە مۇشرىكلىرى: قەسەم قىلايلىكى، بىز سۈلھىگە ئەمەل قىلدۇق. مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) نىمە دەپ بىز بىلەن ئۇرۇشقىدەك؟... دېيىشەتتى. ئۇلار دەرھال بىر ھەيئەت قۇرۇپ مۇھەممەت پەيغەمبەرنىڭ ھۇزۇرىغا يولغا سالدى.

بۇ چاغدا ئاللەملەرنىڭ ئەپەندىسى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، مەككىنى ئىنىق كۆرگىلى بولىدىغان باتنى يەجەج دىگەن يەرگە يېتىپ كەلگەن ئىدى. ئۇلار قىلىچتىن باشقا بارلىق قوراللارنى بۇ يەرگە قويۇپ قويدى. قوراللارغا كۆز-قۇلاق بولۇش ئۈچۈن ئىككى يۈز ساھابى بۇ يەردە قالدى.

هازىرلىقلار پۈتىشى بىلەن مەككە مۇشرىكلىرى يېتىپ كەلدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن كۆرۈشۈش ئۈچۈن روخسەت بېرىشنى ساقلاپ تۇرۇشتى. ئۇلارنى قوبۇل قىلغاندىن كېيىن: يا مۇھەممەت! ھۇدەيبىيە شەرتنامىسى تۈزۈلگەندىن تارتىپ، پۈتۈن ماددىلارغا ئەمەل قىلدۇق. شۇنداق بولىشىغا قارىماي، قەۋمىڭ ۋە بۇ قورال-ياراقلار بىلەن مەككىگە كىرمەسەن؟ شەرتنامىگە ئاساسلانغاندا، يولۇچى قىلىچىدىن باشقا قىلىچ ئېلىپ يۈرۈلمەيدۇ!... دېيىشتى. بۇنىڭغا ئاللەملەرنىڭ ئەپەندىسى: مېنى ئۇبدان بىلىسلەر، كىچىك چىغىمدىن تا ھازىرغىچە، بەرگەن ۋەدىسىدە تۇرۇش، سۆزىگە ئەمەل قىلىش بىلەن جامائەتكە تونۇلغان. ھەرەمگە يولۇچۇلۇق قىلىچىدىن باشقا قىلىچ بىلەن ھەرگىز كىرمەيمىز. ئەمما باشقا قورال-ياراقلارنىڭ ماڭا يېقىن بىر يەردە بولۇشىنى ئارزۇ قىلدىم، دىدى. ھەيئەت، ئۆزلىرىگە يېتىپ كەلگەن خەۋەرنىڭ ئىشەنچىسىز ئىكەنلىكىنى بىلىپ كۆڭلى ئارام تاپتى ۋە: ئەي مۇھەممەت! راستىت گەپنى قىلساڭ، سېنىڭ ۋاپاسىزلىقىڭنى ۋە ۋەدىسىگە ئەمەل قىلمىغان ۋاقتىڭنى ھېچ كۆرۈپ باقمىدۇق. ئۇ سېنىڭ گۈزەل ئەخلاقىڭدۇر! دىدى. ھەيئەت خەۋەرنى مەككىگە يەتكۈزگەندىن كېيىن، مەككە مۇشرىكلىرىنىڭمۇ كۆڭلى جايىغا چۈشتى.

قۇرەيش ئاقسۆڭەكلىرى ئۆچمەنلىك ۋە كۆرەلمەسلىكتىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ساھابىلارنىڭ خوشال ھاللىرىنى كۆرمەسلىك ئۈچۈن، مەككىدىن ئۇزاقلىشىپ تاغلارغا چىقىپ كەتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، بەلگە قويغان قۇربانلىق تۆگىلەرنى زىتۇۋا دىگەن يەرگە ئالدىن ئەۋەتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن مۇبارەك ئاسخابى بىلەن تەييارلىقلىرىنى پۈتتۈرۈپ مۇقەددەس مەككىگە قاراپ يۈرۈپ كەتتى. مۇبارەك ساھابىلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئوتتۇرىسىغا ئېلىپ ماڭاتتى. كائىناتنىڭ سۇلتانى تۆگىسى كۇسۋانىڭ ئۈستىدە، مىڭلىغان يولتۇزلارنىڭ نۇرىنى ئۆچۈرگەن قۇياشتەك ئەتراپقا نۇر چاچاتتى. ئاھ ئاللاھىم! بۇ نىمىدىگەن گۈزەل مەنزىرە!... مۇبارەك تىللاردىن: «ئەمىر قىلغىن! ئاللاھىم ئەمىر قىلغىن! ئەمىر قىلغىن! ساڭا شېرىك يوقتۇر! سېنىڭ ئەمرىڭگە ئامانەت بولدۇق! ھەمدۇ-سانا، مال-مۈلۈك ۋە نىممەت سېنىڭدۇر! سېنىڭ شېرىكىڭ يوقتۇر!» بۇ سۆزلەر ياڭرايتتى. كۆكۈللەر ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ

---

[221] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،289؛ I،434؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I،8؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،59؛ كەتتانى، ئەت-تەراتىبۇل-ئىدارىيە، I،484~486.

پەيغەمبىرىگە بولغان مۇھەببەت بىلەن تولغان ئىدى. قەدىممۇ-قەدەم مۇئاززام كەبىگە قاراپ ئىلگىرلەيتتى. يېقىنلاشقانسىرى ھاياجاندىن يۈرەكلىرى دۈپۈلدەيتتى. ھەر بىر ئاغىزدىن چىققان لەببەيىك دۇئالىرى مەككىنى تولدۇرغان ئىدى. مۇشرىكلەر بۇ مۇھتەشەم مەنزىرىنى كۆرۈشى بىلەن قەلبى يۇمشاپ، تومۇرلىرىغا ئىللىق بىر مۇھەببەتنىڭ سىڭىپ كىرىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلاتتى. ئۇرغۇنلىرىنىڭ يۈرىكىگە ئىسلامنىڭ مۇھەببىتى كىرىپ بولغان ئىدى. نەتىجىدە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام غەلىبە قىلغان ئىدى...

نەتىجىدە مۇھەممەت پەيغەمبىرىمىز ۋە ئۇنىڭ مۇبارەك ئاسخابى، بەللىرىگە قىلىچ ئاسقان ھالدا كەبە مۇئاززامغا كىرگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تۆگىسى كۇسۋانىڭ چۇلۋۇرىنى ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرىتلىرى تۇتۇپ ماڭغان ئىدى. مەككىلىك بەزى مۇشرىكلەر، ئاياللار ۋە باللار دارۇن نەدۋە دىگەن يەرگە تىزىلىپ سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ۋە ئۇنىڭ ئاسخابىنى تاماشا قىلىۋاتقان ئىدى. ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرىتلىرى ئالدىغا ماڭغاچ:

> ئەي كاپىرلار چېكىنىڭلار پەيغەمبەرنىڭ يولىدىن،
> كى ئاللاھۇ تائالا ئۇنىڭغا بەردى قۇرئان.
>
> ھەر خەير ۋە ياخشىلىق باردۇر ئۇنىڭ دىنىدا،
> بۇ دىن ئۈچۈن ئۆلۈشتۇر، ئەڭ خەيرلىك ئۆلۈم ھەم.
>
> ھەق ئاللاھنىڭ ئەلچىسىدۇر، قوبۇل قىلدىم يۈرەكتىن،
> ھەر سۆزىگە ئىشەندىم، قوبۇل قىلدىم ئەمدى مەن.
>
> ئەي كاپىرلار قۇرئانىنىڭ ئاللاھۇ تائالادىن،
> چۈشكىنىنى ئاه، ئىنكار قىلغان شۇ ۋاقتىڭلاردا.
>
> قانداق چۈشۈرگەن بولساق بالالارنى تۆيۈقسىز،
> ۋە قانداق ئايرىغان بولساق بېشىڭلارنى بەدەندىن.
>
> ئۇنىڭ مەنىسىگىمۇ ئىشەنمىسەڭلار ئەگەر،
> چۈشەر ئوخشاش شەكىلدە بېشىڭلارغا بالالار.
>
> باشلايمەن ئۇ ئاللاھنىڭ مۇبارەك ئىسمى بىلەن،
> يوقتۇر ئۇنىڭ دىنىدىن باشقا بىر ھەقىقىي دىن.
>
> ۋە يەنە باشلايمەنكى ئىسمى بىلەن ئاللاھنىڭ،
> مۇھەممەت ھەم قۇلى ۋە ھەم ئەلچىسىدۇر ئۇنىڭ.

بۇ بەيىتلەرنى ئوقۇيتتى. بۇ بەيىتلەر مۇشرىكلەرنىڭ بېشىغا خۇددى بازغاندەك ئۇرۇلاتتى. تاكى ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرىگىچە بېسىپ كىرەتتى.

ھەزرىتى ئۆمەر ئۆزىنى تۇتالمىغان ھالدا: ئەي ئىبنى رەۋاھا! سەن رەسۇلۇللاھنىڭ ئالدىدا، ھەرەم شەرىپتە قانداقمۇ شېئىر ئوقۇيالىدىڭ؟ دەپ ئېتىراز بىلدۈرۈشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: يا ئۆمەر! ئۇنىڭغا دەخلى قىلما، ئاللاھ تائالاھقا قەسەم ئىچەيكى، ئۇنىڭ سۆزلىرى قۇرەيش مۇشرىكلىرىگە ئوق ئاتقاندىمۇ بەكىرەك تەسىر قىلىدۇ. ئەي ئىبنى رەۋاھا! داۋام قىلغىن، دىدى. بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: ئاللاھ تائالاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر! ئۇ بىردۇر! ئۇ سۆزىدە تۇرغاندۇر! قۇلىغا ياردەم قىلىدىغان ئۇدۇر! ئەسكەرلەرنى كۈچلەندۈرگەن ئۇدۇر! ئۇ قەبىلىلەرنى خاراپ قىلغان ئۇدۇر! دىدى. ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا تۆۋەندىكىدەك شېئىر ئوقۇشقا باشلىدى.

ئاللاھ تائالاھتىن يوقتۇر،
باشقا بىر ئىلاھ.
يوقتۇر ئۇنىڭ شېرىكى،

لا ئىلاھە ئىللەللاھ.
ئۇدۇر مۇسۇلمانلارنىڭ،
ئەسكىرىگە كۈچ بەرگەن.
ئۇدۇر كاپىرلارنى،
تارقىتىپ مەغلۇپ قىلغان.

مۇسۇلمانلارمۇ ئۇنىڭغا ئەگىشىپ بۇ شېئىرنى تەڭ ئوقۇدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز بەيتۇللاھقا كىرىشى بىلەن مۇبارەك ئوڭ مۈرىسىنى ئاچتى. ئۇنىڭ مۇبارەك گۈزەل بەدىنى كۆزلەرنى مەپتۇن قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر: «بۈگۈن، شۇ شېرىكپەرەسلەرگە، ئۆزىنى كۈچلۈك ۋە روھلۇق كۆرسىتىدىغان يىگىتلەرنى، ئاللاھ تائالا رەھمىتى بىلەن ھۆكۈم قىلسۇن!» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئاسخابى كېرەم ئوڭ مۈرىلىرىنى ئېچىپ، ھەيۋەتلىك شەكىلدە ئىشتىك-ئىشتىك كەبىنى ئۈچ قېتىم ئايلىنىپ تاۋاپ قىلدى. پەقەت، رۈكنى يەمانى بىلەن ھەجەرۈل ئەسۋەت بۇلۇڭ تەرەپتە ئاستا-ئاستا يۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابى ھەجەرۈل ئەسۋەتكە يېقىنلىشىپ ئۇنى سۆيەتتى ۋە ئارقىسدىن قوللىرى بىلەن يېنىك يۆلەيتتى.

مۇشرىكلەر بولسا ئاسخابى كېرەمنى دىققەت بىلەن كۈزىتەتتى. ئۇلارنىڭ بۇ ھەيۋەتلىك مېڭىشلىرىغا قاراپ ھاڭۋىقىپ قالغان ئىدى. چۈنكى ئۇلارغا، مۇسۇلمانلار مەككىدىن كەتكەندىن كېيىن، ئورۇقلاپ كېسەل بولۇپ كەتكەنلىكى ۋە بۇنىڭغا ئوخشاش ئۆسەك سۆزلەرنى تارقاتقان ئىدى. ھازىر بولسا، ئۇنىڭ دەل ئەكسىچە بىر ئەھۋالغا شاھىت بولغان بولۇپ، ھەيرانۇ-ھەۋەستە قالغان ئىدى.

قالغان تۆت قېتىملىق تاۋاپ ئاستا-ئاستا قەدەملەر بىلەن ئاياغلاشتى. تاۋاپ قىلىپ بولغاندىن كېيىن، ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ ماقامىدا ئىككى رەكەت ناماز قىلىشتى. قۇربانلىق قىلغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مۇبارەك چاچلىرىنى ياساتتى. ئۇنىڭ مۇبارەك چاشلىرى يەرگىمۇ چۈشمەستىن تەرەپ-تەرەپتىن باشقىلارنىڭ بەرىكەت ئېلىشى ئۈچۈن قولدىن-قولغا ئۆتۈپ كەتتى. ساھابىلارمۇ چاشلىرىنى ياساتتى. شۇنداق قىلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بىر يىل بۇرۇن كۆرگەن چۈشى رىئاللىققا ئايلانغان بولدى.

ئۆمرە ئىبادىتى تۈگەپ، پېشىن ۋاقتى كەلگەن ئىدى. ئاللاھنىڭ رەسۇلى ھەزرىتى بىلالنى كەبىدە ئەزان ئوقۇشقا ئەمىر قىلدى. ھەزرىتى بىلال ئۇنىڭ ئەمرىنى ئورۇنداپ مەككىدە ئەزان ئوقۇشى بىلەن پۈتۈن مەككە جاراڭلاپ كەتتى. ئاسخابى كېرەم پۈتۈن ئىشتىياقى بىلەن ئەزاننى زەڭ سېلىپ ئاڭلىغاچ ئۇنى بوش ئاۋازدا تەكرارلايتتى. ئەزان ئوقۇلۇپ بولغاندىن كېيىن ھەبىبۇللاھ ئەپەندىمىز ئىمام بولۇپ بىرلىكتە قىلغان بۇ نامىزى مۇشرىكلەرنىڭ قەلبىگە باشقىچىلا تەسىر قىلىپ كەتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزگە سۇ بويىدا تېرىدىن بىر چېدىر تىككەن ئىدى. ساھابىلارمۇ ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى چېدىرلاردا ئۈچ كۈن قالدى. ناماز ۋاقىتلىرى كىرگەندە بەيتۇللاھقا يىغىلىپ جامائەت نامىزى قىلاتتى. باشقا ۋاقىتلاردا ئۇرۇق-تۇققانلىرىنى يوقلايتتى. ئىسلامنىڭ ئۆگەتكەن گۈزەل ئەخلاقى بىلەن ئۇلارغا ئۈلگە بولاتتى. تۇققانلىرىمۇ ئۇلارنىڭ بۇ گۈزەل ئەخلاقى ئالدىدا ئېرىپ كەتكەن ئىدى. كۆڭلىدىكى ھەيرانلىقلىرىنى يوشۇرۇپ قالالمىغان ئىدى. بۇ ئۈچ كۈندە مەككە فەتىخ بولغاندەك بىر ھالەتكە كەلگەن ئىدى. ئۈچ كۈنى توشتى... ئەمدى ئايرىلىش ۋاقتى كەلگەن ئىدى. ئاخشام ۋاقىتلىرى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، «ئۆمرە ئۈچۈن كەلگەن مۇسۇلمارنىڭ ھېچقايسى، كېچىنى مەككىدە ئۆتكۈزمەيدۇ، يولغا چىقىمىز!» دىدى.

> نە ھەيۋەتتۇر يۇمۇپ ئىشقىڭ بىلەن كۆز، يولۇڭدا جان بەرمەك،
> نىېسىپ بولماسمۇ سۇلتانىم ھەرەمگاھىڭدا جان بەرمەك.
> يۇمۇلغاندا كۆزلىرىم ئاسان بولۇر ئاھىڭدا جان بەرمەك،
> جامالىڭ بىلەن شاد ئەيلە، ئوتۇڭدا ياندىم يا رەسۇلۇللاھ.
>
> بويۇن قىستىم پەرىشانمەن، بۇ دەرتىنىڭ سەندە تەدبىرى،
> لېۋىم قورۇلدى ئاتەشتىن كېتەر سەن بىلەن ئەسرى.
> قاچان كۆڭلۈم مۇرات ئەيلىسە ، شات خۇرام ئەيلە قىتمىرنى(يەر نامى)،
> جامالىڭ بىلەن شاد ئەيلە، ساڭا كۆيدۈم يا رەسۇلۇللاھ.

# مۆتە ئۇرۇشى

ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، مەككىگە ئۆمرە قىلىش ئۈچۈن كەتكەندە، ئاسخابىدىن ۋەلىد بىن ۋەلىد ھەزرىتىلىرىگە: «خالىت قەيەردە؟ ئۇنىڭغا ئوخشاش بىرسىنىڭ ئىسلامىيەت بىلەن تونۇشماسلىقى ۋە بىلمەسلىكى بولمايدىغان بىر ئىش، بەلكى ئۇ پۈتۈن غەيرىتى ۋە قەھرىمانلىقىنى مۇسۇلمانلارنىڭ يېنىدا، مۇشرىكلەرگە قارشى كۆرسەتكەن بولسا نەقەدەر گۈزەل بولاتتى. ئۇنى سۆيۈپ بېشىمىزدا كۆتۈرەتتۇق» دېگەن ئىدى. ۋەلىد بىن ۋەلىد بۇرۇنمۇ ئاكىسىغا مەكتۇپ يېزىپ مۇسۇلمان بولۇشقا دەۋەت قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇ مۇبارەك سۆزلىرى ئۇنىڭغا يېتىپ بېرىشى بىلەن ئىسلامىيەتكە بولغان مايىللىقى ھەسسىلەپ ئاشتى. ئۆمرە زىيارىتىنى تۈگەتكەن ساھابىلار مەدىنىگە قاراپ يول ئالغان ئىدى. ئارىدىن يىللار ئۆتۈپ ھىجرەتنىڭ سەككىزىنچى يىلى بولغان ئىدى. خالىت بىن ۋەلىد بولسا، ئەمدى ئولتۇرالماي قالدى. بالدۇراق مەدىنىگە بېرىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا تىز چۆكۈپ مۇسۇلمان بولۇشنى ئويلاپ يۈرىكى پۇچىلىناتتى. ئۇ بۇ ۋەقەنى: «ئاللاھ تائالاھ، ماڭا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇھەببىتىنى ئېھسان قىلدى. يۈرىكىمگە ئىسلامنىڭ مۇھەببىتى ئورۇنلاشتى. ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىيالىغىدەك ھالغا ئېلىپ كەلدى. ئۆز-ئۆزەمگە: مەن مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا قارشى پۈتۈن ئۇرۇشلارغا قاتناشتىم. ئەمما ھەر قېتىم ئۇرۇش مەيدانىدىن ئايرىلغاندا، ئۆزەمنى ئايىغى يوق خاتا بىر يولدا كېتىپ بارغاندەك، ئۇنىڭ ھامان بىر كۈنى بىزنىڭ ئۈستىمىزدىن غەلىبە قىلىدىغانلىقىنى ھىس قىلاتتىم. رەسۇلۇللاھ ھۇدەيبىيەگە كەلگەن ۋاقىتتا، بىزنىڭ قوشۇنىدىكى ئاتلىق ئەسكەرلەر قوماندانى ئىدىم. ئۇسفان دېگەن يەردە ئۇلارغا يېقىنلاشتىم. رەسۇلۇللاھ بىزدىن خاتىرجەم ئاسخابى بىلەن ناماز قىلىۋاتاتتى. ئۇلارغا تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلماقچى بولدۇق. ئەمما مومكىن بولمىدى. بۇنداق بولىشىمۇ ياخشى بوپتىكەن. رەسۇلۇللاھ خۇددى كۆڭلىمىزدىكىلەرنى بىلىۋالغاندەكلا، ئەسىر نامىزىنى ناھايىتى تەمكىن قىلدى. بۇ ئەھۋاللار ماڭا بەكمۇ تەسىر قىلدى. بۇ زات ھەر ھالدا ئاللاھ تائالاھتىن قورقىۋاتقان بولسا كېرەك دېدىم. بىز بىر-بىرىمىزدىن ئايرىلدۇق، ھەممەيلەن ئوخشىمىغان خىياللاردا ئىدۇق. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ئۆمرە ئۈچۈن مەككىگە كەلگەندە، ئۇنىڭ كۆزىگە چېلىقمىدىم. قېرىندىشىم ۋەلىد بىن ۋەلىد بىلەن

مېنى زىيارەت قىلغىلى كېلىپ مېنى تاپالماي كېتىپتۇ. ئىنىم ماڭا مەكتۇپىدا:‹ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن! ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە دۇئا قىلغاندىن كېيىن شۇنى دىمەكچىمەنكى، مەن سېنىڭ ئىسلامىيەتتىن يۈز ئۆرىشىڭدىن ئىبارەت بۇ ئەقىلسىزلىقىڭدىن باشقا بىر ئىش بىلمەيمەن. ھالبۇكى سېنىڭ ماڭغان يولۇڭنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى بىلمىگۈدەك دەرىجىدە دۆت ئەمەس ئىدىڭ. نىمە ئۈچۈن كاللاڭنى ئىشلەتمەيسەن، ئىسلام دىنىنى ئاڭلاپ چۈشەنمىگەن قانداق كاللا بۇ؟! پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سېنى سورىدى. سېنى ئىسلام دىنىغا كىرىپ، غەيرەت-جاسارىتىڭنى مۇسۇلمانلار ئارىسىدا كاپىرلارغا قارشى كۆرسىتىشىڭنى ئارزۇ قىلىدىكەن. ئەي قېرىندىشىم! نۇرغۇن پۇرسەتلەرنى قاچۇردۇڭ، ئەمدى پۇرسەتنى ھەرگىز قاچۇرما!›دەپ يازغان ئىدى. قېرىندىشىمنىڭ بۇ مەكتۇپىنى كۆرۈش بىلەن تەڭ مەندە مۇسۇلمان بولۇش ئارزۇسى كۆچەيدى. مەدىنىگە بېرىش ئۈچۈن ئالدىرايتتىم. ئۇ كېچىدە چۈشۈمدە، تار ۋە چۆلدەك سۇسىز بىر يەردىن، كەڭ، يېپيېشىل بىر ئازادە يەرگە چىقتىم. مەدىنىگە بېرىش بىلەنلا چۈشۈمنى ھەزرىتى ئابۇبەكرىگە سۆزلەپ بېرىپ، تەبىرىنى ئاڭلاپ بېقىشقا قارار بەردىم.

مەن رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا بېرىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىۋاتقاندا، ‹ئەجىبا، مەن ئۇ يەرگە بارغاندا ماڭا كىم دوستت بولار؟!› دەپ ئويلىغان ئىدىم. ئۇ چاغدا سافۋان بىن ئۈمەييەگە يولۇقۇپ قالدىم. ئىشنى ئۇنىڭغا سۆزلەپ بەردىم. ئۇ مېنىڭ تەكلىپىمنى رەت قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئىكرىمە بىن ئەبۇ جەھىلگە سۆزلەپ بەردىم. ئۇمۇ رەت قىلىشى بىلەن ئۆيۈمگە قايتىپ كەلدىم. ئېتىمنى مىنىپ ئوسمان بىن تالخانىڭ قېشىغا كەلدىم. ئۇنىڭغىمۇ مۇسۇلمان بولۇپ رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا بارىدىغانلىقىمنى مەن بىلەن دوست بولۇپ بىرلىكتە بېرىشنى تەلەپ قىلدىم. ئۇ ھېچ ئويلانمايلا ماقۇل بولدى. شۇنىڭ بىلەن ئەتىسى تاڭ ئېتىشى بىلەنلا يولغا چىقتۇق. ھاددە دىگەن يەرگە كەلگەندە، ئامىر بىن ئاس بىلەن ئۇچرىشىپ قالدۇق. ئۇمۇ مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقىپتىكەن.

مەدىنىگە باردۇق. ئەڭ چىرايلىق كىيىمىمنى كىيىپ رەسۇلۇللاھ بىلەن كۆرۈشۈشكە تەييارلىق قىلدىم. دەل شۇ پەيتلەردە ئىنىم ۋەلىد بىن ۋەلىد كەلدى ۋە‹چاققانىراق بولغىن، چۈنكى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قۇلىقىغا يېتىپتۇ. ئۇ بەكمۇ خوشال بولدى، ھازىر سىلەرنى ساقلاپ تۇرىدۇ›دىدى. مەن دەرھال ئۇلۇغ پەيغەمبەرنىڭ ھۇزۇرىغا يۈگۈردۈم. ئۇ كۈلۈپ تۇراتتى. مەن ئۇنىڭغا سالام بەرگەندىن كېيىن: ئاللاھ تائالاھتىن باشقا ئىلاھنىڭ يوقلىقىغا، سېنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرى ئىكەنلىكىڭگە ئىمان ئېيتىمەن، دىدىم. پەيغەمبەر: سېنى ھىدايەتكە ئېرىشتۈرگەن، توغرا يولنى كۆرسەتكەن ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن، دىدى. مەن ئۇنىڭغا گۇناھلىرىمنى كەچۈرۈم قىلىشى ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلىشنى تەلەپ قىلدىم. پەيغەمبەر: ئىسلامىيەت، ئۇنىڭغا كىرىشتىن بۇرۇنقى گۇناھلارنىڭ ھەممىسىنى ئەپۇ قىلىدۇ، دىدى. قالغان ئىككى دوستۇممۇ مۇسۇلمان بولدى» دەپ سۆزلەپ بەرگەن ئىدى.[222]

شۇنداق قىلىپ مەككىنىڭ ئەڭ باتۇر باھادىرلىرىدىن، ئۇرۇشلاردا كۆزىنى مىت قىلىپ قويمايدىغان، ئۆز نىشانى ئۈچۈن جان بېرىشتە زەرىچە قەدەر چېكىنمەيدىغان بۇ ئۈچ باتۇر، يۈرىكىنىڭ ئىچىدىن چىققان بىر سەمىمىيەت بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كېلىپ مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندى. ئەمدى پۈتۈن كۈچى بىلەن كۇپۇرلۇقلارنى يوق قىلىش ئۈچۈن كۈرەش قىلاتتى. ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان بولىشى ساھابىلارنى بەكمۇ خوش قىلدى. بۇ ئىشقا بولغان خوشاللىقىنى، «ئاللاھۇ ئەكبەر!» دېيىش ئارقىلىق ئىپادىلىگەن بولدى.

ھىجرەتنىڭ سەككىزىنچى يىلى، ئالەملەرگە رەھمەت قىلىنغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئىسلامىيەتنى تارقىتىش ئۈچۈن يەنە نۇرغۇن قەبىلىلەرگە ئەلچى ئەۋەتتى. بۇلارنىڭ ئىچىدە بەزىلەردىن ياخشى خەۋەرلەر كەلدى. بۇلارنىڭ ئىچىدە بۇسرا ۋالىسىغا ئەۋەتىلگەن ھارىس بىن ئۈمەير ھەزرەتلىرى شامنىڭ بەلكا ناھىيەسىنىڭ مۇتە يېزىسىدا خىرىستىيان ئەسكەرلەر تەرىپىدىن تۇتقۇن قىلىندى. شام ۋالىسى شۇراھبىل بىن ئامىرنىڭ يېنىغا يالاپ بېرىلغان ھەزرەتى ھارىس ئەلچى سالاھتى بىلەن كەلگەن تەغدىرىدىمۇ، ئۇلارنىڭ نومۇسسىزلاچە ئۆلتۈرىشى بىلەن شېھىت بولدى.[223]

بۇ خەۋەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆڭلىنى بۇزغانلىقىدىن دەرھال ئاسخابىغا جەڭ تەييارلىقى قىلىشنى ئەمىر قىلدى. بۇ ئەمرىنى تۇيغان ساھابىلار بالا-جاقىسى بىلەن ۋىدالىشىپ، دەرھال جۇرىپ بارگاھىغا توپلاندى. ھەبىبى ئەكرەم ئەپەندىمىز پېشىن نامىزىنى قىلدۇرغاندىن كېيىن، «جىھاتقا چىقىدىغان شۇ ئىنسانلارغا، زەيىت بىن ھارىسەنى قوماندان قىلدىم! زەيىت بىن ھارىسە شېھىت بولسا ئورنىغا جافەر بىن ئەبى تالىپ چىقسۇن. جافەر بىن ئەبى تالىپ شېھىت بولسا ئۇنىڭغا ئورنىغا ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا چىقسۇن، ئەگەر ئۇمۇ شېھىت بولسا ئۇنىڭ ئورنىغا مۇسۇلمانلار ئارىسىدىن مۇناسىپ بىرسىنى تاللاڭلار ۋە ئۇنى ئۆزەڭلارغا قوماندان قىلىڭلار!» دىدى. بۇنى تۇيغان ساھابىلار، ئىسىملىرى چىققان قوماندانلارنىڭ شېھىت بولىدىغانلىقىنى ئاڭلاپ يىغلاشقا باشلىدى ۋە «يا

---

[222]ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، 228، XVI.
[223]ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،756،II؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 128،II؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، 464،XI.

رەسۇلۇللاھ! كەشكى ئۇلار ساق قالغان بولسا، ئۇلاردىن پايدىلانغان بولساق!...» دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا جاۋاپ بەرمەي سۈكۈتتە تۇردى.[224]

ئەمما بۇ سۆزلەرنى ئۇ يەردە ئاڭلاپ تۇرغان ھەزرىتى زەيىت، جافەر ۋە ئابدۇللاھلار سۈيۈنگەنلىكىدىن ئاجايىپ بىر خوشاللىق ئىچىگە غەرىق بولغان ئىدى. چۈنكى ئۇلارنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ ئارزۇسى ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى يېيىش يولىدا شېھىت بولۇش ئىدى. خوش-خەۋەر ئوچۇق ئاشكارە بېرىلگەن بولۇپ ئۆز قۇلاقلىرى بىلەن ئاڭلىغان ئىدى. مۇجاھىتلەرنىڭ تەييارلىقلىرى پۈتۈپ قوماندانلىرىنى ساقلاپ قالغان ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ئاق رەڭلىك ئىسلام بايرىقىنى زەيىت بىن ھارىس ھەزرىتلىرىگە تەسلىم قىلدى. ئۇنىڭغا ھارىس بىن ئۇمەيرنىڭ شېھىت بولغان يېرىگىچە بېرىشنى ۋە ئىسلامىيەتنى تەبلىق قىلىشنى، ئەگەر قوبۇل قىلمىسا ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشنى ئەمىر قىلدى.

ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرىتلىرى، يېنىدىكى قوماندان دوستلىرى بىلەن خوشلاشقاندا يىغلاشقا باشلىدى. ئۇلار ئۇنىڭدىن: ئەي رەھۋانىڭ ئوغلى! نىمە ئۈچۈن يىغلايسەن؟ دىدى. شائىر ئابدۇللاھ رەۋاھا:

يىغلىشىمنىڭ سەۋەبى،          مۇھەققە بىلىپ قالسۇن قېنى،
ئەمەس دۇنيا سۆيگۈسى.          ئىچىڭلاردىن بىرسىڭلار بۇنى.
يىغلىشىمنىڭ سەۋەبى،          ھىچقانداق كىشى يوقكى،
ئەمەس سىزنى سېغىنىش.          تاللىسۇن دوزاق دىگەن يەرنى.

ئەسلى سەۋەپ شۇ ئىدى،          كىردى قۇلاقلارغا بۇ ئايەت،
قۇرئان كەرىمدە سۆزلەپ.          ئوقۇغاندا كائىناتنىڭ سۇلتانى.
رەببىمىز بىر ئايەتتە،          دوزاقتا قانداقمۇ چىدالىسۇن ،
كېلەچىكىمىزنى كۆزلەپ.          كىرىپ قالسام پېقىر ياكى.

دەپ شېئىر ئوقدى. ساھابىلار: ئاللاھ تائالاھ ساڭا سۆيۈملۈك قۇللىرى قاتارىدىن ئورۇن بەرسۇن. مۇبارەكلەردىن قىلسۇن! دەپ دۇئا قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرىتلىرى: مەن پەقەت ئاللاھ تائالاھ تەرىپىدىن مەخپىرەت بولۇشنى ئارزۇ قىلمەن. قانلارنى چاچرىتىپ چىقىرىدىغان بىر قىلىچ زەربىسى بىلەن ياكى ئۈچەي ۋە جىگەرلىرىمنى يېرىپ تاشلايدىغان بىر نەيزە زەربىسى بىلەن شېھىت بولۇشنى ئارزۇ قىلمەن!... دىدى. قوشۇن ئەمدى قوزغىلاي دەپ تۇرىشىغا، ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرىتلىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا بېرىپ ۋىدالاشقاندىن كېيىن: يا رەسۇلۇللاھ! مەن يادلىۋېلىشقا تېگىشلىك ۋە ياكى ئېسىمدىن ھىچ چىقارمىغۇدەك بىر نەرسە تەۋسىيە قىلامسەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: سەن ئەتە، ئاللاھ تائالاھقا ئەڭ ئاز ئىبادەت قىلىدىغان بىر دۆلەتكە بارىسەن. ئۇ يەردە سەجدە ۋە نامازلارنى جىقايتقىن، دىدى. ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرىتلىرى: يا رەسۇلۇللاھ! ماڭا نەسىھەتلەرنى كۆپەيتەمسىز؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: ئاللاھ تائالاھقا زىكىر قىلىشنى كۆپەيىت، چۈنكى ئاللاھ تائالاھقا قىلىنغان زىكىر، سېنىڭ ئارزۇلىرىڭغا ياردەم قىلىدۇ، دىدى. ئۈچ مىڭ كىشىلىك ئىسلام قوشۇنى، «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى ئىچىدە يۈرۈشكە باشلىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ۋە مەدىنىدە قالغان ساھابىلەر، غازىلار ئۇلارنى ۋەدا تۆپىلىكىگە قەدەر ئۇزىتىپ قويىدى. بۇ يەردە ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى مۇبارەك ئىسلام قوشۇنىغا: مەن سىلەرگە، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمىرلىرىنى ئورۇنداپ، ئۇ چەكلىگەنلەردىن ئۇزاق تۇرۇپ، يېنىڭلاردىكى مۇسۇلمانلار بىلەن ياخشى ئۆتۈپ ، ئۇلارغا خۇش-خۇي مۇئامىلە قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلىمەن. ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىدا، ئۇنى ئىسمىنى سۆزلەپ تۇرۇپ ئۇرۇش قىلىڭلار. غەنىمەت ئېلىنغان ماللارغا خىيانەت قىلماڭلار، ھەر ۋاقىت ۋەدەڭلاردا تۇرۇڭلار، بالىلارنى ئۆلتۈرمەڭلار، ئۇ يەردە خىرىستىيانلارنىڭ چىركاۋلىرىدا، ئىنسانلاردىن ئايرىلىپ ئىبادەت قىلىۋاتقان كىشىلەرگە ئۇچرايسىلەر. ئۇلارغا چېقىلىشتىن ساقلىنىڭلار. ئۇلاردىن باشقا شەيتانلارنىڭ ئازدۇرىشىغا ئۇچرىغان كىشىلەرگە ئۇچرايسىلەركى ئۇلارنىڭ باشلىرىنى قىلىچ بىلەن كېسىپ تاشلاڭلار. ئاياللارنى، قېرى-چۆرىلەرنى ئۆلتۈرمەڭلار. دەرەخلەرنى كۆيدۈرمەڭلار ۋە كەسمەڭلار، ئۆيلەرگىمۇ ئوت قويماڭلار! دىدى.

[224] بۇخارى، «مەغازى»، 46؛ ۋاكىدى، ئەل-مەغازى، II،756~758؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،128~130.

باش قوماندان زەيت بىن ھارىسەگىمۇ: مۇشرىك دۈشمەنلەر بىلەن ئۇچراشقاندا، ئۇلارنى ئۈچ ئىشتىن بىرسىگە دەۋەت قىلغىن!... ئەگەر ئۇلار مۇسۇلمان بولسا، مۇجاھىتلار يۇرتى بولغان مەدىنىگە ھىجرەت قىلىشقا دەۋەت قىلغىن! ئەگەر دەۋەتنى قوبۇل قىلسا، مۇجاھىتلار ئېرىشكەن ئىمتىيازلارغا ئېرىشىدىغانلىقىنى، ئۇلار ئېرىشەلەيدىغان ۋەزىپىلەرگە ئۇلارنىڭمۇ ئېرىشىدىغانلىقىنى ئېيتقىن. ئەگەر مۇسۇلمان بولۇپ ئۆز دۆلىتىدە قېلىشنى خالىسا، مۇسۇلمان كۆچمەن ئەرەبلەردەك بولىدىغانلىقىنى ۋە ئۇلارغا يۈرگۈزگەن ھۆكۈملەرنىڭ ئۇلار ئۈچۈنمۇ ئوخشاش كۈچكە ئىگە ئىكەنلىكىنى، ئۇرۇش غەنىمەتلىرىدىن ئۇلارغا بېرىلمەيدىغانلىقىنى، غەنىمەتلەرنىڭ پەقەت مۇسۇلمانلار بىلەن بىرلىكتە ئۇرۇش قىلغانلارغا بۆلۈپ بېرىلىدىغانلىقىنى ئېيتقىن! ئەگەر ئىسلامنى قوبۇل قىلمىسا، ئۇلارنى باج تۆلەشكە دەۋەت قىلغىن! ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بۇلارنى قوبۇل قىلغانلارغا چېقىلما. ئەگەر باج تاپشۇرۇشقىمۇ قوشۇلمىسا، ئاللاھ تائالاھنىڭ ھۆكۈمى بىلەن ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلغىن!... دىدى.

بۇ نەسىھەتلەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، مۇجاھىتلەر يولغا چىقتى. ئىسلام قوشۇنى تەكبىر ئاۋازلىرى بىلەن بۇ يەردىن ئايرىلدى. ئۇلارنى ئۇزىتىپ كەلگەنلەر قوللىرىنى پۇلاڭلىتىپ، «ئاللاھ تائالاھ سىلەرنى ھەر خىل بالا-قازادىن ساقلىسۇن. يەنە ساق-سالامەت قايتىپ كېلىشكە نېسىپ قىلسۇن...» دەپ دۇئا قىلىشاتتى. ئۇلارنىڭ قارىسى يوقالغىچە، ياشقا تولغان كۆزلىرى بىلەن ئۇلارغا قاراپ تۇرۇشتى...

زەيت بىن ھارىسنىڭ قولىدىكى مۇقەددەس ئىسلام بايرىقى لەپىلدەپ تۇراتتى. مۇجاھىتلار بىلگىلى بولمايدىغان ئۇزۇن بىر يولغا ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى تارقىتىش ئۈچۈن كېتىپ باراتتى. ئىسلام قوشۇنى تېزلىك بىلەن سۈرىيە تەرەپكە قاراپ يول ئالدى. سەپەر تىپتىنىچ ۋە خوشاللىق بىلەن داۋام قىلىۋاتاتتى. ساھابىلار بىر قەدەم بولسىمۇ بالدۇراق مۇشرىكلەر بىلەن ئۇچرىشىشنى ئارزۇ قىلاتتى. شېھىتلىكنى ئارزۇ قىلغانلارنىڭ ئىچىدە ئەڭ ئالدىرايدىغىنى ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرەتلىرى ئىدى.

زەيت بىن ئەركام: «مەن ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرەتلىرىنىڭ تەربىيەسى ئاستىدا چوڭ بولغان بىر يېتىم ئىدىم. ئۇ مۆتە سەپىرىگە چىققاندا، مېنىمۇ تۆگىسىنىڭ ئارقىسىغا مىندۈرۈۋالدى. كېچىنىڭ بىر ۋاقتىدا ئۇنىڭ ئاغزىدىن تۆۋەندىكى شۇ بېيتلەرنى ئاڭلىغان ئىدىم.

ئەي تۆگەم قۇملۇقتىكى، مانا قارا ئەڭ ئاخىرقى دەڭلەردە،
قۇدۇقتا ئېگەر بېشىنى. ئۆتۈپ كەتتى سەندىن باشقا مۆمىنلەر.
سۇنى ئىچىپ روھلانغىنكى، ئەي رەۋاھانىڭ جانىجان ئوغلى،
ئۇزاقلارغا يەتكۈز مېنى. تاشلاپ كەتتى سېنى يېقىن دىگەنلەر.

چىقارمايمەن ئەمدى سېنى، قېرىنداشلىق باغلىرىنى،
ھەرگىز باشقا سەپەرلەرگە. ئۈزۈپ-تاشلاپ كېتىپ قالدى.
ئېگەڭدىن ئايرىلىپ قالسەن، سېنى ئاللاھ تائالاھقا،
قاراپ تۇرغىن بىردەملىككە. تاشلاپلا كېتىپ قالدى.

ئەمدى ئۆيگە بارالمايمەن، ئەمدى ھەرگىز ئويلىمايمەن،
قايرىلىپ كېتەلمەيمەن. كەينىمدە قالغان مال-دۇنيانى.
قاراپ تۇرغىن بۇ ئۇرۇشتا، ھىچ خىيالىمغا كىرگۈزمەيمەن،
شېھىت بولۇپ كۆلەلەيمەن. ئەسلىمەيمەن باغلاردىكى خورمىلارنى.

بۇ بېيتلەرنى ئاڭلىشىم بىلەن ئۆزەمنى تۇتالماي يىغلاپ كەتتىم. ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا قامچىسى بىلەن مېنى نوقۇپ، «ئەي يارىماس! ساڭا نىمە بولدى، بۇنداق دىيىشىمنىڭ ساڭا نىمە زىيىنى بار؟ ئاللاھ تائالاھ ماڭا شېھىتلىك نېسىپ قىلسا، سەن تۆگەمنى مىنىپ قايتىپ كېتىسەن. مەن بولسام دۇنيانىڭ پۈتۈن دەرتلىرىدىن، غەم-قايغۇلاردىن قۇتۇلۇپ راھەت-پاراغەتكە ئېرىشىمەن» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن تۆگىدىن چۈشۈپ ئىككى رەكەت ناماز قىلىپ ئۇزۇن دۇئا قىلغاندىن كېيىن ماڭا: «ئەي ئوغلۇم! خۇدا بۇيرىسا بۇ سەپەردە ماڭا شېھىتلىك نېسىپ بولىدۇ!» دىدى.

باتۇر ساھابىلار سۈرىيەگە يېقىنلاشقاندا، شام ۋالىسى شۈراھبىل بىن ئامىر، ئىسلام قوشۇنىنىڭ كېلىۋاتقانلىقىدىن خېلى بۇرۇنلا خەۋەر تاپقان ئىدى. ئۇ بىزانىس قەيسەرى ھەراكلىئۇسقا خەۋەرچى ئەۋەتىپ خاتىرجەم بولغان ئىدى. ئۇنىڭ ئەۋەتكەن

خەۋىرىدە مۇسۇلمانلار ئۈچ-بەش مىڭ كىشى ئىدى. ئۇنىڭ قوشۇنى بولسا يۈز مىڭدىن ئوشۇق ئىدى. قورال-يارىقىنىڭ ھەددى-ھېسابى يوق ئىدى.

مۇبارەك ئاسخابى كېرەم، شام تۇپراقلىرىدىكى مۇئان دىگەن يەرگە كەلگەندە، رۇملارنىڭ يۈز مىڭ كىشلىك بىر قوشۇن بىلەن ئۆزلىرىگە قاراپ كەلگەنلىكىنى كۆردى. ئۇ يەردە بارگاھ قۇرۇپ ئىككى كېچە قالدى. قوماندان زەيىت بىن ھارىسە ساھابىلارنى توپلاپ، رۇم قوشۇنىغا قانداق تاقابىل تۇرۇش ھەققىدە مەسلىھەت سورىدى. ساھابىلاردىن بەزىلىرى، «رۇم قوشۇنى بىلەن ئۇچراشماستىن، ئۇلارنىڭ دۆلىتىگە تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلايلى، ئىنسانلىرىنى ئەسىرگە ئېلىپ مەدىنىگە قايتايلى!» دىسە، يەنە بەزىلەر: «رەسۇلۇللاھقا مەكتۇپ يېزىپ ئۇنىڭغا دۈشمەنلەرنىڭ سانىنى بىلدۈرەيلى ياكى بىزگە دەرھال ياردەمچى قوشۇن ئەۋەتسۇن، قانداق قىلىشىمىزنى سورايلى!» دىدى. ئىككىنچى پىكىرنىڭ ئورۇنلۇق ئىكەنلىكىگە قارار بەرگەن ۋاقىتتا، ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرەتلىرى ئۇلارنىڭ سۆزىگە ئارلىشىپ، شۇنداق دىدى.

ئەي قەۋىمىم نە سەۋەپتىن،      قەسەم قىلاي بەدىر كۈنى،
دىلىغۇل بولۇپ قالدىڭلار.      باتتى ئاران ئىككى ئېتىمىز.
شېھىت بولۇش مەقسەتتى،      ئوھۇتتا بىر تال ئات بىلەن،
جەڭگە بۇ مەقسەتتە كەلدىڭلار.      بەكمۇ ئاز ئىدى قوراللىمىز.

قوراللىمىز، ئېتىمىز جىق دەپ،      بۇ جەڭدە غەلبە قىلىش،
ئۇرشلاردا ئەسكىرىمىز كۆپ دەپ.      باغلىق بەلكىم تەغدىر بىلەن.
بۇ سەۋەپلەردىن ھەرگىزمۇ،      ئىشقىلىپ شۇنداق دېدى،
ئۇرۇشمىدۇق كاپىرلار بىلەن.      ئاللاھ ۋە پەيغەمبەرىمۇ.

ئۇلۇغ ئاللاھ تائالاھنىڭ،      ئاللاھ تائالاھ ۋەدىسىدىن،
بىزگە ئېھسان قىلغىنى.      ھەرگىز ياناماس كەيىنگە.
شۇ دىنىنىڭ كۈچى بىلەن،      ئەي مۆمىنلەر قېرىنداشلار،
ئۇرۇشتۇق شىرلارغا ئوخشاش.      يۈرۈڭلار ئۇرۇشنىڭ ئىچىگە.
بېرىڭلار ئېلىشڭلار،      شېھىتلىك بار بولسا ئەگەر،
ئېنىقكى بىر ياخشىلىق بار.      بىزنىڭ تەغدىر-پېشانىمىزدە.
بۇ ئىشنىڭ ئاقىۋىتى،      بىزنى شېھىتلارغا جەم قىلغۇسى ،
يە شاھادەت يە زەپەر.      ئۇلار ياشاۋاتقان شۇ جەننەتلەردە.

ھەزرەتى ئابدۇللاھ بىن رەۋاھانىڭ بۇ سۆزلىرى، مۇجاھىتلەرنى جاسارەتلەندۈرگەن ئىدى. مۇجاھىتلار ئۇنىڭ سۆزلىرىنى تەستىقلىدى. ئەمدى قارار ئېلىندى. ئۇلار شېھىت بولغىچە ئۇرۇش قىلاتتى. بۇ شانلىق ساھابىلار، مۇتە ئىسمىدىكى بىر يېزىغا كەلگەندە، يۈز مىڭ كىشلىك رۇم قوشۇنى بىلەن ئۇچراشتى. تاغلار، تاشلار دۈشمەن ئەسكەرلىرى بىلەن تولغان ئىدى. بىر تەرەپتە، ئاللاھنىڭ دىنىنى تارقىتىش ئۈچۈن مەدىنىدىن تاكى شامغىچە كەلگەن ئۈچ مىڭ كىشلىك ئىسلام قوشۇنى يەنە بىر تەرەپتە بولسا، ئىسلامنى بوغۇش ئۈچۈن كەلگەن يۈز مىڭ كىشلىك كاپىر قوشۇنى بار ئىدى... كۆرۈنۈشتە ئۇرۇش قىلىش مومكىن بولمايدىغان بىر سان پەرقى بار ئىدى. بىر مۇسۇلمان ئەسكىرى ئوتتۇز رۇم ئەسكىرى بىلەن ئۇرۇش قىلىشى كېرەك ئىدى. ھەر ئىككى تەرەپ ئۇرۇش ھالىتىگە ئۆتتى. بۇ ئەسنادا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمىر-پەرمانلىرىغا ئاساسەن، ئىسلام قوشۇنىدىن بىر ھەيئەت رۇم قوشۇنى تەرەپكە قاراپ ماڭدى. ئۇلار رۇم قوشۇنىغا ئىسلامغا كىرىشنى بولمىسا، باج تۆلىشى كېرەكلىكىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ماڭغان ئىدى. رۇملار تەلەپلەرنى رەت قىلدى. ئەمدى قاراپ تۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق ئىدى. قوماندان زەيىت بىن ھارىسە ھەزرەتلىرى، قولىدىكى مۇقەددەس ئىسلام بايرىقى بىلەن ئىسلام قوشۇنىغا ھۇجۇم بۇيرىقىنى بەردى. بۇ بۇيرۇقنى جان-دىلى بىلەن ساقلاپ تۇرغان مۇبارەك ساھابىلار، «ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى ئىچىدە ئوقتەك ئالدىغا ئېتىلدى. ئۇلار خۇددى بىر كۈچلۈك بوران-چاپقۇندەك دۈشمەن سەپلىرىگە بېسىپ كىردى... ئاتلارنىڭ كىشنەشلىرى، قىلىچلارنىڭ ئاۋازلىرى، تەكبىر ئاۋازى ۋە

يارىدارلارنىڭ ئىڭچىنىشلىق ئاۋازلىرى ئاڭلىنىپ تۇراتتى، ئۇرۇش باشلىنا-باشلانمايلا جەڭ مەيدانى قان كۆلىگە ئايلاندى. باتۇر ساھابىلار ھەر بىر قىلىچ ئۇرۇشىدا بىر باش ياكى بىر قولنى كېسىپ تاشلايتتى.

قولىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئاق بايرىقىنى كۆتۈرىۋالغان ھەزرىتى زەيت بىن ھارىسە ھەزرەتلىرى دۈشمەنىنىڭ قوشۇنى ئىچىدە «ئاللاھ! ئاللاھ!» دەپ ئىلگىرىلىۋاتاتتى. قىلىچىنى پۇلاڭلىتىپ بىردەمدىلا ئەتراپىنى بوشىتىپ قوياتتى. ئۇنىڭ ئالدىغا چىققان دۈشمەن پۇشايمانغا قالاتتى. قوماندانلىرىنىڭ باتۇرلارچە ئىلگىرىلىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن باشقا ساھابىلار، ئۇلاردىن قالامدۇق دېگەندەك، ئۆز ئالدىغا قىلىچ ئوينىتىپ بىرگە قارشى ئوتتۇز دۈشمەن بىلەن ئېلىشاتتى. بىر چاغدا بىر قانچە نەيزە تەڭلا ھەزرىتى زەيت بىن ھارىسەنىڭ كۆكسىگە سانجىلدى. باشقا نەيزىلەرمۇ ئۇنىڭغا ئارقا-ئارقىدىن كىرىشكە باشلىدى. مۇبارەك ساھابىنىڭ بەدىنى ئۆتمە-تۆشۈك بولۇپ كەتكەن ئىدى. شۇنىڭ بىلەن مۇبارەك ساھابى ئاتتىن يەرگە يىقىلدى ۋە ئۇنىڭ ئەڭ ئارزۇ قىلىدىغان شېھىتلىك ئارزۇسى ئەمەلگە ئاشتى. زەيت بىن ھارىسەنى كۆزىتىپ تۇرغان جافەر ھەزرەتلىرى دەرھال بايراقنى يەردىن ئالدى. لەپىلدەپ تۇرغان ئىسلام بايرىقىنى كۆرگەن ساھابىلار ئۆزىنى ئۇنتىغان ھالدا ئېلىشاتتى. جافەر ھەزرەتلىرىمۇ، زەيت بىن ھارىسەگە ئوخشاش باتۇرلارچە ئېلىشاتتى. بىر تەرەپتىن دۈشمەن بىلەن ئېلىشسا بىر تەرەپتىن ساھابىلارغا مەدەت بېرەتتى. شىرلاردەك ئېلىشىۋاتقان بۇ شانلىق ساھابى، ئۆزىنى ئونتىغان ئىدى. ئۇ باشقا ساھابىلاردىن ئايرىلىپ قالغان بولۇپ دۈشمەنىنىڭ ئىچىگە كىرىپ كەتكەن ئىدى. ئۇ دۈشمەن قوشۇنى ئىچىدىن كەينىگە چىققىلى بولمايدىغانلىقىنى ئاللىبۇرۇن بىلىپ يەتتى. قەھرىمان قوماندان ئۆز-ئۆزىگە: «ماڭا بېرىلگەن ۋەزىپە، ھەر بىر كاپىرنىڭ بېشىغا قىلىچ ئۇرۇش!» دەيتتى. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمىنى ئاغزىدىن چۈشۈرمەيتتى ئىلاھى بىر كۈچ بىلەن ئېلىشىۋاتاتتى. ئەپسۇس، دۈشمەن ئەسكەرلىرى ئۇنىڭ ئوڭ قولىنى چاپتى. ئوڭ قولى چېپىلغان ھەزرىتى جافەر ھەزرەتلىرى بايراقنى سول قولى بىلەن تۇتار-تۇتمايلا ئۇنىڭ سولڭ قولىغىمۇ قىلىچ ئۇرۇلدى... قوللىرى كېسىلگەن ھەزرىتى جافەر، كېسىلگەن قوللىرى بىلەن بايراقنى مەيدىسىگە تۇرغۇزدى. ئەمما ئارقا-ئارقىدىن كەلگەن دۈشمەن قىلىچلىرى ئۇنى ئاللاھ تائالاھنىڭ دەرگاھىغا، ئۇ ئارزۇ قىلىدىغان شېھىتلىك ماقامىغا يەتكۈزدى. ئۇنىڭ مۇبارەك روھى جەننەتنىڭ ئەڭ يۇقىرى ماقاملىرىغا ئۆرلىگەن ئىدى... بەدىنى توقسەندىن ئارتۇق قىلىچ ۋە نەيزە زەربىسى يېگەن ئىدى.[225]

قوماندانلىرىنىڭ شېھىت بولغانلىقىنى كۆرگەن مۇجاھىتلار، يەرگە چۈشكەن ئىسلام بايرىقىنى ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ھەزرەتلىرىگە تاپشۇردى. ئۇ بايراقنى ئاتنىڭ ئۈستىگە ئېلىپ دۈشمەن سېپىگە قەھرى بىلەن بېسىپ كىردى. بىر تەرەپتىن دۈشمەنگە قىلىچ ئۇرسا بىر تەرەپتىن شۇ مىسرالارنى ئوقاتتى:

ئەي نەپسىم مېنىڭ، جافەر بىن ئەبى تالىپ،
بويۇن ئېگىسەن ماڭا. زەيت بىن خارىسەدەك.
بۈگۈن شېھىت بولىمەن، ئۇلارغا قىلغاندەك قىل،
قەسەم ئىچتىم ئىنىق. بۇنىڭدىن تاپىسەن ئۇتۇق.

يا سەن ئۆزەڭ نەپسىم، ئۇلار شېھىت بولدى قارا،
رازى بولغىن ماڭا بۈگۈن، ئەي نەپسىم ساقلىما ئەمدى.
يا مەن قوبۇل قىلغۇزىمەن، بولمىسا بولىسەن بەدبەخىت،
قىلمىساڭ زورلاپ تېگىپ. قېنى ئاتلىق يۈگۈر ئەمدى.

سەن ئۆلمىسەڭ بۈگۈن،
بۈگۈن بۇ ئۇرۇشتا تۈگۈل.
سەن ھىچ ئۆلمەمسەن،
قېنى دېگىنە ماڭا بۈگۈن.

ھەزرىتى ئابدۇللاھمۇ «ئاللاھۇ ئەكبەر!» دېگىنىچە دۈشمەن بىلەن ۋەھشىلەرچە ئېلىشىۋاتاتتى. بىر چاغدا قىلىچ زەربىسى بىلەن بىر بارمىقىدىن ئايرىلدى. كېسىلگەن بارمىقى قىلىچ ئۇرغاندا تەڭ پۇلاڭشىيتتى. ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئاشىق بولغان بۇ

---

[225] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،756،II.

ساھابى دەرھال ئېتىدىن يەرگە سەكرەپ چۈشتى. ئۇنى بىئارام قىلغان بارمىقىنى پۇتىنىڭ ئاستىغا قويۇپ، «سەن پەقەت يارىلانغان بىر تال بارماق ئەمەسمۇ؟ بېشىڭغا كەلگەن بۇ ئىش بىلەن ئاللاھ تائالاھنىڭ ھۇزۇرىغا كېتىسەن!» دەپ ئۇنى يۇلۇپ تاشلىدى. ئۇ قايتىدىن چاقماقتەك سۈرئەت بىلەن ئېتىغا مىندى. ئۇ نەقەدەر شىددەتلىك ئۇرۇشسىمۇ شېھىت بولمىغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆز-ئۆزىنى تىللاشقا باشلىدى... ئارقا-ئارقىدىن دۈشمەنگە ھۇجۇم قىلدى. ئەڭ ئاخىرى بىر نەيزىنىڭ زەربىسى بىلەن يەرگە يىقىلدى. ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى ئۈچۈن بۇ جەڭدە شېھىت بولۇپ جەننەتكە كىردى.

ئۇ چاغدا ھەزرىتى ئابدۇللاھنىڭ قېشىدا ئېلىشىۋاتقان ئەبۇل يۈسەر كاب بىن ئۈمەيىر بايراقنى ئېلىشقا تىرىشتى. كۆزلىرىنى ئاسخابى كېرەم ئارىسىدا يۈگۈرتۈپ، ياشتا چوڭ ۋە يېتىشكەن بىرسىنى ئىزدەيتتى. سابىت بىن ئەكرەمنى كۆرىشى بىلەن بايراقنى ئۇنىڭغا تاپشۇردى. ھەزرىتى سابىت بايراقنى مۇجاھىتلارنىڭ ئالدىغا تىكلىگەندىن كېيىن: ئەي قېرىنداشلىرىم! دەرھال ئاراڭلاردىن بىر قوماندان تالالاڭلار ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىڭلار! دىدى. ئۇلار ئۇنى تاللىغانلىقىنى بىلدۈردى. ئۇ قوبۇل قىلمىدى. كۆزلىرى خالىت بىن ۋەلىد ھەزرەتلىرىگە بۇرۇلدى ۋە: ئەي ئەبۇ سۇلايمان! بايراقنى سەن ئال! دىدى. مۇسۇلمانلارغا يېڭى قوشۇلغان ھەزرىتى خالىت، تۆزۈت قىلىپ مۇقەددەس بايراقنى ئېلىشنى خالىمىدى ۋە مۇبارەك كالپۇكلىرىنى تىترەتكەن ھالدا: مەن بۇ بايراقنى سەندىن ئالالمايمەن! سەن بۇ بايراقنى ئېلىشقا مەندىن بەكىرەك مۇۋاپىق ھەم مەندىن يېشىڭ چوڭ، بەدىر ئۇرۇشىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدا ئۇرۇش قىلىش بىلەن شەرەپلەندىڭ!... دىدى.

ۋاقىت غەنىمەت ئىدى. ئۇلارنىڭ ئەتراپىدىكى ئاسخابى كېرەم قىيا-چىيا قىلىپ ئۇرۇشۇپ يۈز مىڭ كىشىلىك دۈشمەن قوشۇنىنى چېكىندۈرۈشكە تىرىشاتتى. ھەزرىتى سابىت سۆزىنى تەكرارلاپ: ئەي خالىت! رەسۇلۇللاھنىڭ مۇقەددەس بايرىقىنى دەرھال قولۇڭغا ئال! قەسەم قىلايكى بۇنى ساڭا بېرىش ئۈچۈن ئالغان ئىدىم. سەن ئۇرۇش سەنئىتىنى مەندىن ياخشى بىلىسەن! دىدى ۋە ئەتراپىدىكى مۇجاھىتلارغا: ئەي قېرىنداشلىرىم! خالىتنىڭ قوماندان بولۇشىغا قانداق قارايسىلەر؟ دىدى. ئۇلار تەڭلا: ئۇنى ئۆزىمىزگە قوماندان قىلدۇق، دىدى.

ھەزرىتى خالىت، مۇھەممەت پەيغەمبەرنىڭ ئۆز قولى بىلەن تاپشۇرغان بۇ مۇبارەك ئىسلام بايرىقىنى ئەدەپ بىلەن قولىغا ئېلىپ سۆيدى ۋە دەرھال ئېتىغا مىنىپ دۈشمەن سەپلىرىگە كەلكۈندەك ھەيۋىتى بىلەن ھۇجۇم قىلدى.[226] باتۇر ساھابىلار يېڭى قوماندانىنىڭ ئارقىسىدىن قايتا ئۇرۇشقا ئاتلاندى. ھەزرىتى خالىت ھېچكىمدە كۆرگىلى بولمايدىغان جاسارەت ۋە ماھارەت بىلەن ئېلىشاتتى. ئالدىغا كەلگەننى ساق قويمايتتى. ئۇرۇش تازا قىزىۋاتقاندا كۈتىبە بىن كاتەدە ھەزرەتلىرى دۈشمەن قوماندانلىرىدىن مالىك بىن زەفىلەنىڭ كاللىسىنى ئۈزىۋەتتى. رۇملارنىڭ روھى چۈشۈپ كەتتى. كۈن پېتىشقا ئاز قالغان ئىدى. قاراڭغۇلۇقتا ئۇرۇش قىلىش خەتەرلىك ئىدى. چۈنكى بىلىپ-بىلمەي ئۆز ئادەملىرىنى چېپىپ قويۇشلاردىن ساقلانغىلى بولمايتتى...

بۇ سەۋەپتىن ھەر ئىككى تەرەپ بارگاھلىرىغا چېكىندى. يارىدارلارنىڭ يارىسى تېڭىلىشقا باشلىدى. ھەزرىتى خالىت ئۇرۇش سەنئىتىدە داھى ئىدى. تاڭ سەھەردە دۈشمەنىنىڭ ئالدىغا باشقا بىر تاكتىكا بىلەن چىقىشنى ئويلايتتى. ئۇ كېچىدە ئەسكەرلەرنىڭ يەرلىرىنى ئالماشتۇردى. سول تەرەپتىكىلەرنى ئوڭغا، ئوڭ تەرەپتىكىلەرنى سولغا، ئالدىدىكىلەرنى ئارقىغا، ئارقا تەرەپتىكىلەرنى ئالدى تەرەپكە يۆتكىدى. تاڭ ئېتىشى بىلەنلا مۇجاھىتلار «ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى ئىچىدە يەنە ھۇجۇمغا ئۆتتى. دۈشمەن ئەسكەرلىرى، ئۆزلىرىگە ھۇجۇم قىلغان ئىسلام ئەسكەرلىرىنى تۈنجى قېتىم كۆرىۋاتقان ئىدى. چۈنكى تۈنۈگۈنكى ئۇرۇشتا ئۇلار يوق ئىدى. بەلكىم مۇسۇلمانلارغا يېڭى بىر قوشۇن ياردەمگە كەپتۇ، دەپ ئويلاپ قالدى. بۇنى بىلگەن رۇم ئەسكەرلىرىنىڭ روھى تېخىمۇ چۈشۈپ كەتتى ۋە ھودۇقۇشقا باشلىدى. بۇ پۇرسەتنى قاچۇرۇشنى خالىمىغان ھەزرىتى خالىت ۋە ئۇنىڭ ئەسكەرلىرى ئۇ كۈنى بەك چىرايلىق ئۇرۇش قىلدى ۋە مىڭلىغان دۈشمەن ئەسكىرىنى دوزاققا ئۇزىتىپ قويدى. ئۇ كۈنى خالىت بىن ۋەلىد ھەزرەتلىرىنىڭ قولىدا توققۇز قىلىچ سۇنۇپ كەتكەن ئىدى.[227] ئاللاھ تائالاھنىڭ ئېھسانى ۋە رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ دۇئالىرىنىڭ بەرىكىتى بىلەن ئۈچ مىڭ مۇجاھىت يۈز مىڭ ئەسكەرنى بۇزغۇنچىلىققا ئۇچىراتقان ئىدى. بۇ قانلىق ئۇرۇشتا ئون بەش شېھىت بەردى. شۇنداق قىلىپ بىزانىس ئىمپىراتۇرلىقىغا ئۆزىنى كۆرسىتىپ قويىدى، ئۇلارنىڭ جەنۇپقا قاراپ ئىلگىرلەپ كېلىشىگە بىر توساق تام بولغان ئىدى...

رەسۇل ئەكرەم ۋە نەبىيى مۇھتەررەم ئەپەندىمىز، ئۇنىڭغا ئۇرۇش مەيدانىدىن بىر خەۋەر كەلمەي تۇرۇپلا، مۇتەدىكى ۋەقەلەرنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئاسخابىنى بىر يەرگە يىغدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ يۈزلىرىدىن بەكمۇ پەرىشان بولغانلىقى چىقىپ تۇراتتى. ئۇنىڭ كۆڭلىنى بۇزماسلىق ئۈچۈن ھېچكىم سوئال سورىمىدى. ئەڭ ئاخىرى ئاسخابى كېرەملەردىن بىرى: ساڭا جېنىمىز پىدا

---

[226] ۋاقىدى، ئەل-مەگازى، II،756؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،129؛ ئابدۇرزاق، ئەل مۇسەننەف، III،390.
[227] بۇخارى، «مەگازى»، 42؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، IV،253؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، III،44.

بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! سېنىڭ پەرىشان ھالىڭنى كۆرۈپ ئىچىمىزدە قان يىغلاۋاتىمىز. سېنىڭ دەردىڭنى پەقەت ئاللاھ بىلىدۇ! دېدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز كۆزلىرىدىن ياش ئاققۇزغان ھالدا: مېنىڭ بۇ پەرىشان ھالىم، مېنى غەم-قايغۇغا مۇپتىلا قىلغان بۇ نەرسە، ئاسخابىمىنىڭ شېھىت بولىشى ئىدى. بۇ ئەھۋال، ئۇلارنى جەننەتتە گۈزەل تەختلەر ئۈستىدە ئولتۇرۇپ جەم بولغىنىنى كۆرگەن ۋاقىتقىچە داۋام قىلدى. زەيىت بىن ھارىسە بايراقنى قولىغا ئالدى. ئاخىرى شېھىت بولدى. ئۇ ھازىر جەننەتكە كىردى. جەننەتتە سەيلە قىلىپ يۈرۈيدۇ. ئۇ بايراقنى جافەر بىن ئەبى تالىپ ئالدى. دۈشمەن قوشۇنىغا ھۇجۇم قىلدى. مەرتلەرچە ئېلىشىپ شېھىت بولدى. شېھىت بولۇپ جەننەتكە كىرگەندىن كېيىن، ياقۇتتىن ئىككى قانىتى بىلەن خالىغانچە ئۇچۇپ يۈرىدۇ. جافەردىن كېيىن بايراقنى ئابدۇللاھ بىن رەۋاھا ئالدى. قولىدىكى بايراق بىلەن بىللە دۈشمەن بىلەن ئېلىشىپ شېھىت بولدى ۋە جەننەتكە كىردى. جەننەتتە ئولتۇرغان تەختى بىلەن ماڭا كۆرسىتىلدى. ئەي ئاللاھىم! زەيىتنى مەخپىرەت قىلغىن! ئەي ئاللاھىم! جافەرنى مەخپىرەت قىلغىن! ئەي ئاللاھىم! ئابدۇللاھ بىن رەۋاھانى مەخپىرەت قىلغىن! دېدى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆزىدىن ياشلار ئېقىۋاتاتتى. ئۇ سۆزىنى داۋام قىلىپ: ئابدۇللاھ بىن رەۋاھادىن كېيىن بايراقنى خالىت بىن ۋەلىد ئالدى. ھازىر ئۇرۇش تېخىمۇ ئەۋجىگە چىقتى. ئەي ئاللاھىم! ئۇ (خالىت بىن ۋەلىد) سېنىڭ قىلىچلىرىڭدىن بىرسىدۇر. ئۇنىڭغا ياردەم قىلغىن!... دېدى.[228] سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئاللاھ تائالاھنىڭ ياردىمى بىلەن مىڭ كېلومېتىر ئۇزاقلىقتىكى ئۇرۇش مەيدانىنىڭ ئەھۋالىنى كۆرۈپ تۇراتتى ۋە بۇ ئەھۋالنى ئاسخابىغا خەۋەر قىلدى. بۇ بىر مۆجىزە ئىدى. ھەزرەتى جافەر شېھىت بولغان كۈنى بۇ ۋەقەنى ئاڭلاتقاندىن كېيىن ھەزرەتى جافەرنىڭ ئۆيىگە بېرىشتى. ئايالى ئەسما ئۆي ئىشلىرىنى تۈگىتىپ، بالىلىرىنىڭ باش-كۆزلىرىنى يۇيۇپ چاشلىرىنى تاراۋاتاتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: ئەي ئەسما! جافەرنىڭ ئوغۇللىرى قەيەردە؟ ئۇلارنى قېشىمغا ئېلىپ كەل! دېدى. ئوغۇللىرىنى يېنىغا ئېلىپ كېلىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنى قوچاقلاپ، قانغۇچە سۆيدى. ئۇنىڭ مۇبارەك يۈرىكى بۇ ئىشقا بەرداشلىق بېرەلمىگەن ئىدى. مۇبارەك كۆزلىرىدىن ياشلار سىرقىراپ ئېقىشقا باشلىدى. بۇنى كۆرگەن ھەزرەتى جافەرنىڭ ئايالى: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! نىمە ئۈچۈن ئوغۇللىرىمغا يىتىملارغا كۆرسىتىدىغان مەرھەمىتىڭىزنى كۆرسىتىسىز؟ بولمىسا جافەر ۋە دوستلىرىدىن يامان خەۋەر كەلدىمۇ؟ دەپ يالۋۇرۇپ سورىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى بەكمۇ تەسلىكتە: شۇنداق! ئۇلار بۈگۈن شېھىت بولدى! دېدى. ھەزرەتى ئەسما خانىم بالىلىرىنى باغرىغا بېسىپ يىغلاشقا باشلىدى. بۇ مەنزىرىنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بەرداشلىق بېرەلمەي تالاغا چىقىپ كەتتى.[229]

ئۆيىگە قايتىپ كەلگەن ھەبىبى ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز، ئاياللىرىغا: جافەرنىڭ ئۆيىگە تاماق ئېتىشنى كېچىكتۈرمەڭلار، دەپ ئەمىر قىلدى. ئۇدا ئۈچ كۈن شېھىت ئائىلەرگە تاماق چىقاردى. خېلى كۈنلەر ئۆتكەندىن كېيىن، يالا بىن ئۈممەييە ھەزرەتلىرى مەدىنىگە خوش-خەۋەر ئېلىپ كەلدى. ئۇ ئاغزىنى ئاچمايلا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: خالىساڭ ئۇلارنى سەن خەۋەر قىلغىن، ياكى مەن ساڭا سۆزلەپ بېرەي! دېدى ۋە ئۇرۇش مەيدانىدىكى بارلىق ئىشلارنى يىپىدىن يىڭنىسىغىچە سۆزلەپ بەردى. بۇنى ئاڭلىغان يالا بىن ئۈمەييە ھەزرەتلىرى: سېنى ھەق دىن ۋە كىتاپ بىلەن ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، ئۇلارنىڭ بېشىغا كەلگەنلەردىن مەن سۆزلەپ بەرگۈدەك بىر نەرسە قالدۇرمىدىڭ! دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئاللاھ تائالاھ ماڭا ئۇتتۇرلىقتىكى مۇساپىنى يوق قىلدى. ئۇرۇش مەيدانىنى كۆزلىرىم بىلەن كۆردىم، دېدى.

بىر قانچە كۈن ئۆتكەندىن كېيىن خەۋەرچىلەر ئىسلام قوشۇنىنىڭ مەدىنىگە قاراپ كېلىۋاتقانلىقىنى خەۋەر قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇلارنى ئاسخابى بىلەن بىرلىكتە مەدىنە سىرتىدا ساقلىدى. ئۇزاق يەرلەردىن توپا-چاڭ كۆتۈرۈلدى. مۇقەددەس ئىسلام بايرىقى لەپىلدەپ تۇراتتى. قىلىچ ۋە قالقانلاردىن چاقنىغان نۇرلار ئەتراپىنى چاقنىتىپ تۇراتتى. بىر ئازدىن كېيىن خالىت بىن ۋەلىد قوماندانلىقىدا مۇجاھىت غازىلار مەدىنىگە كىرىپ كەلدى...

---

[228] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت،V،299؛ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات،VII،395؛ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، VI،150.

[229] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI،370؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،380؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،282؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، III،474،IV،251؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، VI،156.

# مەككىنىڭ فەتىخ بولىشى

ھىجرەتنىڭ سەككىزىنچى يىلى ئىدى. ھۇدەيبىيە سۈلھىسىنىڭ بىر ماددىسىدا: «ھەر ئىككى تەرەپكە ئائىت بولمىغان ئەرەپ قەبىلىلىرى، ئۆزلىرى خالىغان تەرەپنىڭ ھىمايىسىگە ئېرىشەلەيتتى. يەنى مۇسۇلمان ياكى مۇشرىكلەر بىلەن بىرلىشىش ئۇلارنىڭ خائىشىغا باغلىق ئىدى. بۇ سەۋەپتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرەپتارى بولغان ھۇززا قەبىلىسى مۇسۇلمانلار بىلەن بەنى بەكىر قەبىلەسى بولسا مۇشرىكلەر بىلەن بىرلەشتى. ھۇززا قەبىلىسى بىلەن بەنى بەكىر قەبىلىسى بۇرۇندىن تارتىپلا بىر-بىرىگە دۈشمەن بولۇپ، پۇرسەت بولسىلا ئۆز-ئارا ئۇرۇش قىلىپ تۇراتتى. ھۇدەيبىيە سۈلھىنامىسى ئىمزالانغاندىن كېيىن ئۇلارمۇ بىر مەزگىل ئۇرۇش توختاتقان ئىدى. ئەمما بەنى بەكىر قەبىلىسى سۈلھىگە ئاران ئىككى يىل بەرداشلىق بېرەلىدى. بەكىر ئوغۇللىرىدىن بىرسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھاقارەت قىلغان ئىدى. بۇنى ئاڭلىغان ھۇززا قەبىلىسىدىن بىر ياش يىگىت، ئۆزىنى تۇتالماي ئۇ كىشىنىڭ بېشىنى يېرىۋەتكەن ئىدى. بۇنى باھانە قىلغان بەنى بەكىر قەبىلەسى، سۈلھىگە ئەمەل قىلىپ خاتىرجەم ئولتۇرغان ھۇززا قەبىلىسىگە تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلدى. بۇ ئۇرۇشقا قۇرەيش مۇشرىكلىرى يوشۇرۇنچە قورال-ياراق ۋە يوشۇرۇن ئادەم ئەۋەتىپ ياردەم قىلغان ئىدى. ئۇلار ھەرەم شەرىپتە ھۇززا قەبىلىسىدىن يىگىرمىدىن ئارتۇق كىشىنى ئۆلتۈرگەن ئىدى. ئۇرۇش ئەسناسىدا ھۇززا قەبىلىسىدىكى بەزى مۇسۇلمانلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ياردەم تەلەپ قىلدى. ھۇززا قەبىلىسىگە تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلغان ئۇ كېچىدە، قۇرەيش ئەسكەرلىرىنىڭمۇ بارلىقىنى كۆرگەنلەر بار ئىدى.[230]

ئۇ كېچە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىدە مەيمۇنە ۋالىدەمىزنىڭ ئۆيىدە ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، تاھارەت ئېلىپ ناماز قىلاي دەپ تۇرىشىغا ئاللاھ تائالاھنىڭ بىر مۆجىزىسى بىلەن مەككىدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزىدىن تەلەپ قىلىۋاتقانلىقىنى ئىشىتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز-ئۆزىگە: «ئەمرىڭلارغا ئىتائەت قىلىمەن!» دىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىمگە گەپ قىلىۋاتقانلىقىنى ئاڭقىرالماي قالغان ۋالىدەمىز: «يا رەسۇلۇللاھ! يېنىڭىزدا بىرسى بارمۇ؟» دەپ سورىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدە بولغان ئىشلارنى ۋە بۇ ئۇرۇشقا قۇرەيشلەرنىڭ ياردەم قىلغانلىقىنى سۆزلەپ بەردى. قۇرەيش مۇشرىكلىرىنىڭ بەنى بەكىر قەبىلىسىگە ياردەم قىلىپ ھۇززا قەبىلىسىنىڭ ئادەملىرىنى ئۆلتۈرىشى ئوچۇق ئاشكارە سۈلھىنى بۇزغانلىق ھېساپلىناتتى. بۇ ۋەقە يۈز بەرگەندە، قۇرەيش رەھبىرى ئەبۇ سوفيان شامغا تىجارەتكە كەتكەن ئىدى. ئۇ شامدىن قايتىپ كېلىشى بىلەن قۇرەيش مۇشرىكلىرى ئۇنىڭغا: بۇ ئىش چوقۇم ھەل قىلىنىشى كېرەك، ئەگەر ۋاقتىدا بىر تەرەپ قىلمىساق مۇھەممەت (ئەلەيھىسسالام) بىزنى مەككىدىن قوغلاپ چىقىرىدۇ! دىدى. ئەبۇ سوفيان: مېنىڭ بۇ ۋەقەدىن خەۋىرىم بولماسلىقىدىن قەتئىنەزەر، بۇ خەۋەر ئۇلارغا يېتىپ بېرىشتىن بۇرۇن مەدىنىگە بېرىپ سۈلھىنى يېڭىلاپ قايتىدىن ئۇزارتىپ كېلىشىم لازىم، دىدى.

ھالبۇكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋەقەدىن دەل ۋاقتىدا خەۋەر تاپقان ئىدى. بۇنىڭدىن سىرىت ۋەقەدىن ئۈچ كۈن كېيىن، ھۇززا قەبىلىسىدىن ئامىر بىن سالىم قىرىق ئاتلىق ئەسكەر بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ ۋەقەنى مەلۇم قىلىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: «ھۇززا ئوغۇللىرىغا ياردەم قىلمىسام، ماڭىمۇ ياردەم كەلمىسۇن!» دەپ، مەكتۇپ يېزىپ بەردى. بۇنىڭدىن باشقا قۇرەيش مۇشرىكلىرىگىمۇ: «...سىلەر يا بەكىر ئوغۇللىرى بىلەن بولغان ئىتتىپاقتىن ۋاز كېچىسىلەر ياكى ھۇززا ئوغۇللىرىدىن ئۆلگەنلەرنىڭ ئائىلە تاۋاباتلىرىغا تۆلەم تۆلەيسىلەر! ئەگەر مېنىڭ بۇ شەرتلىرىمنى ئورۇندىمىسڭلار سىلەرگە قارشى ئۇرۇش ئاچىمەن!...» دەپ، بىر مەكتۇپ يازدى.

قۇرەيشلەر بۇ مەرھەمەت ئېگىسىنىڭ سۆزلىرىگە قۇلاق سالمىدى ۋە «ھەم ئىتتىپاقنى بۇزمايمىز ھەمدە تۆلەم تۆلىمەيمىز! ئۇرۇش قىلىشقا مەجبۇر بولدۇق» دەپ خەۋەرچى ئەۋەتتى. ئەمما ئۇزۇن ئۆتمەيلا قىلغانلىرىغا مىڭ پۇشايمان قىلىپ، مەكتۇپىنى قايتۇرۇپ ئەكىلىش ئۈچۈن ئەبۇ سوفيانىنى دەرھال مەدىنىگە يولغا سالدى.[231] ئەبۇ سوفيان مەدىنىگە كەلمەي تۇرۇپلا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ كېلىدىغانلىقىنى ئاسخابىغا خەۋەر قىلىپ، «مەن شۇنداق بىر سۆز ئاڭلىدىمكى، ئەبۇ سوفيان سۈلھىنى يېڭىلاپ قايتىدىن ئۇزارتىش ئۈچۈن مەدىنىگە كېلىۋاتىدۇ. ئۇنىڭ مۇرادى ئەمەلگە ئاشماي، قانداق كەلگەن بولسا، شۇنداق كېتىدۇ!...» دىدى.

تېخى مۇسۇلمان بولمىغان ئەبۇ سوفيان مەدىنە مۇنەۋۋەرگە كەلدى. قىزى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك خانىمى، مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى بولغان ئۈممۈ ھەبىبەنىڭ ئۆيىگە باردى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئولتۇرىدىغان كۆرپە ئۈستىگە ئولتۇرماقچى

---

[230] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II، 389؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II، 786؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II، 134؛ ئابدۇررزاق، ئەل مۇسەننەف، V، 374؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، VIII، 531.

[231] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II، 395؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II، 783؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II، 134؛ ئابدۇررزاق، ئەل مۇسەننەف، V، 374؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، VIII، 531.

بولغاندا، دەرھال كۆرپىنى ئېلىۋالدى. بۇ ئىشتىن كۆڭلى بۇزۇلغان دادىسى: ئەي قىزىم! بۇ كۆرپەڭنى مەندىن ئاياۋاتامسەن؟ دەپ ھەيرانلىقىنى بىلدۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ھەممە نەرسىدىن ئۈستۈن كۆرگەن سۆيۈملۈك ۋالىدەمىز: بۇ ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ كۆرپىسى، بۇنىڭ ئۈستىدە مۇشرىكلەر ئولتۇرسا بولمايدۇ! سەن مۇشرىك ھەم نىجىس بىرى! بۇ كۆرپىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرۇش ساڭا لايىق ئەمەس! دەپ جاۋاپ بەردى. دادىسى: ئەي قىزىم! سەن ئۆيدىن ئايرىلغاندىن كېيىن ساڭا بىر ئىشلار بولغان ئوخشايدۇ، دىدى. ۋالىدەمىز: ئاللاھقا شۈكۈرلەر بولسۇن، ئاللاھ تائالاھ ماڭا ئىسلامىيەتنى نېسىپ قىلدى. سەن بولساڭ تېخىچىلا ئاڭلىيالمايدىغان، كۆرەلمەيدىغان تاشتىن ياسالغان بۇتلارغا چوقۇنۇپ يۈرىسەن! ئەي دادا! ساڭا ئوخشاش قۇرەيشنىڭ ئاقساقىلى ۋە مويسىپىت ئادىمى قانداقمۇ ئىسلامىيەتتىن ئۇزاقلاردا قالسۇن؟... دىدى. بۇ گەپلەردىن غەزەپلەنگەن دادىسى: ماڭا ھۆرمەتسىزلىك قىلىپ جاھىللىق قىلىۋاتىسەن! دىمەك مەن ئاتا-بوۋىلىرىم يىللار بويى ئېتىقاد قىلغان دىنىنى تاشلاپ، مۇھەممەتنىڭ (ئەلەيھىسسالام) دىنىغا كىرەمدىم؟! دىگىنىچە ئۇ يەردىن ئايرىلدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كەلگەن قۇرەيش رەھبىرى: مەن ھۇدەيبىيە سۈلھىسىنى يېڭىلاش ۋە ۋاقتىنى ئۇزارتىش ئۈچۈن كەلدىم. قېنى ئەمىسە سۈلھىنى قايتىدىن يېڭىلايلى! دىدى. ھالبۇكى رەسۇل ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز: بىز ھۇدەيبىيە سۈلھىسىگە قارشى ھېچقانداق غەيرى ھەركەتتە بولمىدۇق، ئۇنى نىمىگە يېڭىلايدىكەنمىز! دىدى. قۇرەيش رەھبىرى قايتا-قايتا سۈلھىنى ئۆزگەرتەيلى، يېڭىلايلى! دىگەن بولسىمۇ، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭغا سۈكۈت ئىچىدە تۇرىۋالدى. قۇرەيش رەھبىرى قانداقلا قىلسۇن سۆزلىرىنىڭ كارغا كەلمىگەنلىكىنى كۆرىشى بىلەن مەككىگە قايتتى ۋە ئەھۋالنى ئۇلارغا مەلۇم قىلدى. مۇشرىكلەر: دىمەك ھېچ ئىش قىلالماي قايتىپ كەلدىڭمۇ! دەپ ئۇنى تىللاشقا باشلىدى... ئەمدى ئۇلار ئۈچۈن ساقلاشتىن باشقا يول قالمىغان ئىدى.

## كىم مەسچىت ھەرەمگە پاناھلانسا...

ئەبۇ سوفيان مەدىنىدىن ئايرىلىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مەككىنى فەتىخ قىلىشقا قارار بەردى. چۈنكى مۇشرىكلەر سۆزىدە تۇرماي سۈلھىنى بۇزغان ئىدى. ئەمما بۇ ئىشنى يوشۇرۇن ساقلاپ، مۇشرىكلەر تەييارلىقسىز تۇرغان ھالەتتە ۋە ھەرەم شەرىپتە قان تۆكمەستىن مەككىنى تەسلىم قىلماقچى بولدى. بۇ بىر ئۇرۇش تاكتىكىسى ئىدى، چۈنكى مەككە تىنچ يول بىلەن فەتىخ قىلىنسا نۇرغۇن كىشىلەر مۇسۇلمان بولىشى مومكىن. بۇ ئەھۋالنى ھەزرەتى ئابۇبەكرگە ۋە ئاسخابىنىڭ دانىشمەنلىرىدىن بىر قانچىسىگە بىلدۈردى. ئاسخابىغا سەپەر تەييارلىقى قىلىشنى ئەمىر قىلدى ئەمما قەيەرگە بارىدىغانلىقىنى دىمىدى. ئاسخابى كېرەم جىھات تەييارلىقى قىلىشقا باشلىدى. بۇنىڭدىن سىرىت ئەتراپتىكى مۇسۇلمان قەبىلىلەردىن: ئەسلەم، ئەشجا، جۇھەينە، ھۇسايىن، گىفار، مۇزەينە، سۈلەيم، دامرا ۋە ھۇززا ئوغۇللىرىغا خەۋەر بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئاللاھ تائالاھ ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقانلار، رامىزان شەرىپىنىڭ بېشىدا مەككىدە توپلانسۇن!» دەپ ئەمىر قىلدى. ئوچۇق-ئاشكارا ئۇرۇشقا دەۋەت قىلىنغان ئىدى.

ھەبىبۇللاھ ئەپەندىمىز ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، پىلانىنىڭ ئوڭۇشلۇق بولىشى ئۈچۈن، مەككىگە بارىدىغان پۈتۈن يوللاردىن كېلىدىغان ياردەملەرنى ئۈزۈپ تاشلاش ئۈچۈن، ھەزرەتى ئۆمەرگە ۋەزىپە بەردى. ھەزرەتى ئۆمەر پەرمانلارغا بىنائەن، تاغ يوللىرىغا، جىلغىلارغا ۋە باشقا يەرلەرگە قاراۋۇل قويدى ۋە «مەككىگە ماڭغان ھەرقانداق ئادەمگە روخسەت يوق» دىگەن ئەمرىنى بەردى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بۇ ئىشنىڭ يوشۇرن بولىشى ئۈچۈن، «يا رەببى! يۇرتلىرىغا تۇيۇقسىز بېرىپ، مۇراتلارغا يەتكۈچە، قۇرەيشلەرنىڭ جاسۇس ۋە خەۋەرچىلىرىنى خەۋەرسىز قىلغىن! ئۇلارنىڭ ئاڭلاش ۋە كۆرۈش قۇۋۋەتلىرىنى ئاجىزلاشتۇرغىن! پەقەت بىزنى تۇيۇقسىز كۆرسۇن!» دەپ دۇئا قىلدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز شىمالدىكى مۇشرىكلەر ۋە بىزانىسلار تەرەپتىن كېلىدىغان ياردەمنى ئۈزۈش ئۈچۈن، ئەبۇ كاتادە ھەزرەتلىرىنى بىر قوشۇن بىلەن ئۇ تەرەپكە يەنى شىمالغا، ئىزام ۋادىسى تەرەپكە ئەۋەتتى. بۇ چاغدا مەدىنىدىكى ئۆزگىرىشلەرنى مەككىگە ئەۋەتكەن بىر مەكتۇپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بىر مۆجىزە بولۇپ بىلدۈرۈلدى. ھەزرەتى ئالىنى ئەۋەتىپ ئۇ كىشىنى تۇتۇپ كەلدى. رامىزان ئېيىنىڭ ئىككىنچى كۈنىگىچە، ئەتراپتىكى قەبىلىلەردىن ياردەم كېلىشكە باشلىدى. شۇنداق قىلىپ ئاسخابى كېرەمنىڭ سانى ئون ئىككى مىڭغا يەتتى. بۇلارنىڭ تۆت مىڭى ئەنسار، يەتتە يۈزى مۇھاجىر، باشقىلار بولسا ئەتراپتىكى مۇسۇلمان

قەبىلىلەر ئىدى.[232] مەدىنىگە ئابدۇللاھ ئۇممى مەكتۇم ھەزرىتلىرى ۋەكىل بولۇپ قالدى.[233] زۇبەير بىن ئاۋۋام ھەزرىتلىرى ئىككى يۈز كىشىلىك ئاتلىق قوشۇن بىلەن قوشۇندىن بۇرۇن ئەھۋال ئىگەللەش ئۈچۈن يولغا چىقتى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، يۈرەكلىرى ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرىگە بولغان مۇھەببەت بىلەن تولغان ئون ئىككى مىڭ كىشىلىك بۇ قوشۇننىڭ بېشىدا ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمى بىلەن يولغا چىقتى. بۇنىڭدىن نەق سەككىز يىل بۇرۇن ئۇلارنى قىيىن-قىستاق ۋە زۇلۇم بىلەن يۇرتلىرىدىن چىقىشقا مەجبۇر قىلغان، ئانا يۇرتى مەككىگە قاراپ كېتىپ باراتتى. بۇتخانە ھالىتىگە ئەكلىپ قويغان مۇبارەك كەبە مۇئازىزامنى بۇتلاردىن تازلاش ئۈچۈن كېتىپ باراتتى... بۇتلىرىدىن ۋاز كېچەلمىگەن بۇ جاھىل مۇشرىكلەرگە ھەق، ئادالەت ۋە مەرھەمەت ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن كېتىپ باراتتى... ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى تارقىتىشقا، ئۇ يەردىكىلەرنى مەڭگۈلۈك دوزاق ئازابىدىن قۇتۇلدۇرۇشقا سەۋەپ بولۇپ كېتىپ باراتتى. يا ئۇلۇغ ئاللاھ! بۇ نەقەدەر ئۇلۇغ مەرھەمەت ئىدى!...

ئىسلام قوشۇنى زۇلھۇلەيفە دىگەن يەرگە كەلگەندە، مەككىدىن ئائىلىسى بىلەن بىرلىكتە ھىجرەت قىلغان تاغىسى ھەزرىتى ئاببىاس بىلەن ئۇچرىشىپ قالدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز تاغىسىنىڭ كەلگەنلىكىدىن بەكمۇ خوشال بولدى ۋە «ئەي ئاببىاس! مەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسى بولغىنىمدەك، سەنمۇ مۇھاجىرلارنىڭ ئاخىرقىسى» دەپ ئۇنىڭ كۆڭلىنى ياسىدى. ھەزرىتى ئاببىاس ئائىلىسىدىكىلەرنى مەككىگە قايتۇرۇۋىتىپ ئۆزى ساھابىلارنىڭ سېپىگە قېتىلدى.[234]

رەسۇل ئەكرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، مەككىنىڭ يېقىن ئەتراپىدىكى كۇدەيتكە كەلگەندە، شانلىق ئاسخابىنى ئۇرۇش ھالىتىگە ئۆتۈشكە ئەمىر بەردى. ھەر بىر قەبىلىگە ئىسلام بايرىقىنى ۋە ئايرىم-ئايرىم لەۋھەلەرنى بەردى. مۇجاھىتلارنىڭ بايرىقىنى ھەزرىتى ئالى، زۇبەير بىن ئاۋۋام ۋە ساد بىن ئەبى ۋەككاس كۆتۈرۈپ ماڭغان ئىدى. ئەنسارلارنىڭ ئون ئىككى بايراقدارى، ئەشجانلارنىڭ ۋە سۇلەيمەلەرنىڭ بىر بايراقدارى، مۇزەينەلەرنىڭ ئۈچ، ئەسلەملەرنىڭ ئىككى، ھۇززا ئوغۇللىرىنىڭ ئۈچ، جۇھەينەلەرنىڭ تۆت بايراقدارى بار ئىدى.[235] مەدىنىدىن ئايرىلغانغا ئون كۈن بولغان ئىدى. كېچە ۋاقىتلىرىدا مەككىگە يېقىنلاشتى. خۇپتەن ۋاقتىدا مەررۇز زاھران دىگەن يەرگە كەلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابىنى بۇ يەردە تۇرۇشقا بۇيرۇق قىلدى. بۇنىڭدىن سىرىت ھەزرىتى ئۆمەرنى ۋەزىپىگە قويۇپ، ھەر بىر مۇجاھىتنىڭ مەشئەل يېقىشىنى ئەمىر قىلىشقا بۇيرىدى.[236] بىر ۋاقىتتا ئون مىڭدىن ئوشۇق مەشئەلنىڭ يېقىلىشى بىلەن مەككە كۈندۈزدەك بولۇپ كەتتى. ھەممە نەرسىدىن خەۋەرسىز قالغان مۇشرىكلەر ھاڭ-تاڭ قېلىشتى. نىمە ئىشلار بولغانلىقىنى بىلىپ بېقىش ئۈچۈن ئەبۇ سوفياننى ئەۋەتتى. ئۇ يېنىغا بىر كىشى ئېلىپ ئىسلام قوشۇنىغا يوشۇرۇن يېقىنلاشتى. بۇ چاغدا سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئاسخابىغا: «ئەبۇ سوفيانغا كۆز-قۇلاق بولۇڭلار، ئۇنى ئېنىق تېپىۋالىسلەر!» دىدى. قۇرەيشلىكلەر ئالدىغا ماڭغانىسىرى كۆزلىرىگە ئىشەنمەي قورقۇشقا باشلىدى. مەككىنىڭ ئەتراپىغا نەقەدەر كۆپ ئەسكەر توپلانغان نەقەدەر كۆپ مەشئەل يېقىلغان... ئۇلار بۇ سۆزلەرنى سۆزلىگەچ ئەراك دىگەن يەرگە كەلدى.

بۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز يەنە: «ئەبۇ سوفيان ھازىر ئەراكتا» دىدى. ھەزرىتى ئاببىاس ئۇلارنى تونىدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا ئېلىپ كەلدى. يولدا ئەبۇ سوفيان ھەزرىتى ئاببىاسقا: ئەھۋال قانداراق! دەپ سورىدى. ئاببىاس: ئەي ئەبۇ سوفيان ساڭا لەنەت بولسۇن! رەسۇل ئەلەيھىسسالام سىلەر تەڭ كېلەلمەيدىغان بىر چوڭ قوشۇن بىلەن كەلدى. قەسەم قىلايكى قۇرەيشلەرنىڭ ھالىغا ۋاي! ۋاي ئۇلارنىڭ بېشىغا كېلىدىغانلارغا!... دىدى. ئەبۇ سوفيان ۋە ئۇنىڭ يېنىدىكىلەر مۇجاھىتلارنىڭ ئارىسىدىن سىقىلىپ دىگىدەك ئۆتۈپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كەلدى. كائىناتنىڭ سۇلتانى ئۇلارنى تەببەسسۇم بىلەن كۈتىۋالدى. مەككە ھەققىدە خەۋەر ئالدى. كەچ بولىغچە ئۇلار بىلەن پاراڭلاشقاندىن كېيىن ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلدى. ھاكىم بىن ھىزام بىلەن بۇدەيىل دەرھال شاھادەت كەلتۈرۈپ مۇسۇلمان بولدى. پەقەت ئەبۇ سوفيان ئارىسالدا بولۇپ قالدى.

تاڭ ئاتقاندا مەرھەمەت دەرياسى مۇھەممەت پەيغەمبىرىمىز: ئەي ئەبۇ سوفيان! لەنەت بولسۇن ساڭا! ئاللاھ تائالاھتىن باشقا ئىلاھنىڭ يوقلىقىنى بىلىدىغانغا تېخى ۋاقتىڭ يەتمىدىمۇ؟ دەپ سورىدى. ئەبۇ سوفيان: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن! خۇش-خۇيلۇق، شەرمى-ھايالىق ۋە ئۇرۇق تۇققانلارغا مۇئامىلە قىلىشتا سەندىن ئۈستۈنى يوقتۇر. ساڭا قىلغان بۇ قەدەر يامانلىقتىن كېيىنمۇ، يەنە بىزنى ھىدايەت يولىغا دەۋەت قىلىۋاتىسەن. نەقەدەر گۈزەل، ئۇلۇغلۇق ئىگىسى سەن! ئاللاھتىن باشقا ئىلاھنىڭ يوقلىقىغا ئىشەندىم...

---

[232]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،135.

[233]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،135.

[234]ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىق، XXVI،297.

[235]ۋاكىدى، ئەل-مەغازى،II،800.

[236]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،135.

ئەگەر بار بولغان بولسا، ماڭا بىر پايدىسى بولاتتى. سەن ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! دەپ ئاسخابى كىرەملەردىن بولدى.[237] ھەزرىتى ئاببـاس: يا رەسۇلۇللاھ! ئەبۇ سوفياننى مەككىدە ئابرۇيلۇق قىلغۇدەك بىر ئېھسان ئاتا قىلامسىز؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ سۆزنى ماقۇل كۆرۈپ: مەككىدە كىم ئەبۇ سوفياننىڭ ئۆيىگە كىرىۋالسا ئۇلارغا ھىچكىم چېقىلالمايدۇ! دىدى. ئەبۇ سوفيان ھەزرىتلىرى: يا رەسۇلۇللاھ! يەنە ئازىراق چوڭايتامسىز؟ دىيىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: كىم مەسچىت ھەرەمگە كىرىپ پاناھلىق تىلىسە، كىم ئىشىكىنى تاقاپ ئۆيىدە ئولتۇرسا ئۇنىڭغا ئۆلۈم يوقتۇر! دىدى.

رەسۇل ئەكرەم سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ئەبۇ سوفيانغا ئىسلام قوشۇنىنىڭ سانىنىڭ جىقلىقى ۋە ھەيۋەتلىكلىكىنى كۆرگەنلىكىنى مەككە مۇشرىكلىرىگە بىلدۈرۈش ئۈچۈن، ھەزرىتى ئابباسقا: «ئۇنى ۋادىنىڭ تارايغان، ئاتلارنىڭ قىستىلىپ ماڭىدىغان تاغ يولىغا ئاپىرىپ قويغىن. مۇسۇلمانلارنىڭ، ئاللاھ تائالاھنىڭ قوشۇنىنىڭ ھەيۋىتىنى كۆرسۇن!» دىدى.

ئەبۇ سوفيان بۇلارنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرسۇنكى، شاھىت بولغان بۇ مەنزىرىنى مۇشرىكلەرگە بىرمۇ-بىر ئاڭلىتىپ ئۇلارنى مۇسۇلمان قوشۇنىغا قارشى چىقىشقا جۈرئەت قىلالماس قىلىپ قويسۇن... شۇنداقلا ھەرەم شەرىپتە قان تۆكۈلمىسۇن!...

ھەزرىتى ئابباس ئەبۇ سوفيان بىلەن تاغ يولىدا كېتىپ بارغاندا، مۇجاھىتلار ئۇرۇش ھالىتىگە ئۆتتى. ھەر قەبىلە بايراقلىرىنى كۆتۈرۈپ يولدى ئۆتۈشكە باشلىدى. ئۇلارنىڭ ھەر بىرى زىرىخلىق ۋە قورالىق ئىدى. ھەر بىر گۇرۇپ يولدىن ئۆتكەندە تەكبىر كەلتۈرەتتى. ئەبۇ سوفيان ھەزرىتلىرى: بۇلار كىم؟ دەپ سورىدى. ھەزرىتى ئابباس: بۇلار، سۈلەيمە ئوغۇللىرى! قوماندان خالىت بىن ۋەلىد. بۇلار گىفار ئوغۇللىرى! بۇلار كاب ئوغۇللىرى!... دەپ جاۋاپ بېرەتتى. ئاسمان-زىمىن «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى بىلەن لىق تولغان ئىدى. مۇجاھىتلارنىڭ كۆپلىكى ۋە ئۇلارنىڭ قىلچلىرىدىن چىققان يالتىراق نۇرلار كۆزلەرنى قاماشتۇراتتى.

ھەزرىتى ئەبۇ سوفياننى ئەڭ كۆپ ھەيران قالدۇرغىنى، ئالەملەرنىڭ پەخرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەنىمىز ئىدى. ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى ئەسكەرلەرنىڭ ئۆتىشىگە ھەيران ئىدى، باشقىلاردىن ئالاھىدە پەرىقلىق بولىدۇ دەپ ئويلايتتى. بۇ سەۋەپتىن دائىم ئۆزى بىلمەيلا، «بۇلار رەسۇلۇللاھنىڭ ئالاھىدە قوشۇنىمۇ؟» دەپ سورايتتى... نەتىجىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى قۇياشتەك نۇر چېچىپ تۇرغان ھالەتتە تۆگىسى كۇسۋانىڭ ئۈستىدە كۆرۈندى. ئەتراپىدا مۇجاھىتلار ۋە ئەنسارلار ئورۇن ئالغان ئىدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى بېشىدىن تىرناقلىرىغىچە زىرىخ ۋە قوراللار بىلەن قوراللانغان ئىدى. سورتلۇق ئات ۋە تۆگىلەرگە مىنگەن ھالدا كېلىۋاتاتتى.

ئەبۇ سوفيان ھەزرىتلىرى ئۇلارنى كۆرىشى بىلەن: كىم بۇلار؟ يا ئاببـاس! دەپ ھاياجان بىلەن سورىدى. ھەزرىتى ئاببـاس: ئوتتۇرىسىدىكى رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز، ئەتراپىدىكىلەر شېھىت بولۇش ئاشىقى بىلەن يالقۇنجاپ تۇرغان ئەنسار ۋە مۇھاجىرلار!... دىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئۇلارنىڭ يېنىدىن ئۆتكەندە ئەبۇ سوفيان ھەزرىتلىرىگە: «بۈگۈن، ئاللاھ تائالاھنىڭ، كەبىنىڭ نامىنى ئۇلۇغلايدىغان كۈندۇر. بۈگۈن، بەيتۇللاھقا يۇپۇقلار يېپىلىدىغان كۈندۇر! بۈگۈن، مەرھەمەت كۈندۇر... بۈگۈن، ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇرەيشلەرنى ئىسلام بىلەن ئەزىز قىلىدىغان كۈندۇر!» دىدى.

ھەزرىتى ئەبۇ سوفيان كۆپنى بىلگەن ۋە كۆرگەن بىرى ئىدى. ئۇ: «مەن قەيسەرنىڭ، كىسرانىڭمۇ سەلتەنىتىنى كۆردۈم. ئەمما بۇنداق ھەيۋەتلىكلىكىنى كۆرمىگەن، بۈگۈنگىچە بۇنداق بىر قوشۇن ۋە جامائەت كۆرۈپ باقمىغان ئىدىم. بۇنداق بىر قوشۇنغا ھىچكىم تەڭ كېلەلمەيدۇ! ئۇلارغا تەڭ بولۇپ بولالمايدۇ!» دىگىنىچە مەككە يولىغا داۋام قىلدى...

ئەبۇ سوفيان مەككىگە كېلىپ، ئۆزىنى ساقلاپ تۇرغان مەككە مۇشرىكلىرىگە ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىنى ئېيتقاندىن كېيىن، «ئەي قۇرەيش جامائەتى! مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام سىلەر تەڭ كېلىش مومكىن بولمىغان بىر قوشۇن بىلەن مەككىگە كەلدى. ئەمدى ئۆزەڭلارنى ئالدىماڭلار! مۇسۇلمان بولۇپ قۇرتۇلۇڭلار! مەن سىلەر كۆرمىگەننى كۆردۈم. ساناقسىز پالۋانلار، قورال-ياراق ۋە ئاتلارنى كۆردۈم. ھىچكىمنىڭ ئۇلارغا كۈچى يەتمەيدۇ. كىم ئەبۇ سوفياننىڭ ئۆيىگە كىرىۋالسا، كىم بەيتۇللاھقا كىرىپ پاناھلىق تىلىسە، كىم ئىشىكىنى تاقاپ تالاغا چىقمىسا ئۇنىڭغا ئۆلۈم يوقتۇر ئەمرى بېرىلدى» دىدى.[238]

---

[237] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،II،400؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،II،811.

[238] ئەبۇ داۋۇت، «ھاراچ»،25؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، II،292؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،II،401؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،II،817؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،VII،80.

بۇنى ئاڭلىغان بەزى ئازغۇن مۇشرىكلەر، ئەبۇ سوفيان ھەزرىتىلىرىگە قارشى چىقىپ، ھاقارەت قىلدى. ھەتتا ئىسلام قوشۇنى بىلەن ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىشقا باشلىدى. ئەمما ئۇلارنىڭ سانى بەكمۇ ئاز ئىدى. باشقىلار بولسا ئۆيلىرىگە يۈگۈرگەن ئىدى. بىر قىسمى مەسچىت ھەرەمگە كىرىۋالدى.

ئالەملەرنىڭ پەخرى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ۋە مۇبارەك ساھابىلار، زىنتۇۋا ۋادىسىغا توپلاندى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئاسخابى كىرەمنى كۆزدىن كەچۈرگەندىن كېيىن، ئۇنىڭ يادىغا سەككىز يىل بۇرۇنقى مەككىدىن ئايرىلغاندىكى مەنزىرە كۆز ئالدىغا كەلدى. ئۇ ۋاقىت مۇشرىكلەرنىڭ ئۇنىڭ ئۆيىنىڭ ئەتراپىنى قورشىۋالغانلىقى، ياسىن شەرىپ ئايەت-كەرىملەرنى ئوقۇپ چىققانلىقىنى، ھەزرىتى ئابۇبەكرى بىلەن ھىچكىمگە كۆرۈنمەستىن سەۋر ئۆڭكۈرىگە كىرىۋالغانلىقىنى، مەككە تۇپراقلىرىدىن ئايرىلىدىغان ئەڭ ئاخىرقى مىنۇتلاردا: «ئەي مەككە! قەسەم قىلايكى، سەن ئاللاھ تائالاھ ياراتقان يەرلەر ئىچىدىكى ئەڭ مۇبارەك تۇپراقتۇرسەن، ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ۋە مېنىڭ يېنىمدا ئەڭ سۆيۈملۈك تۇپراقتۇرسەن. سەندىن مەجبۇرى چىقارسا، ھەرگىزمۇ چىقمايتتىم. سېنىڭدىن ئايرىلمىغان بولاتتىم» دىگەن ئىدى. بۇ پەرىشانلىق بەدىلىگە جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كاساس سۈرىسى، 85-ئايىتىنى ئوقۇپ، ئۇنىڭغا تەسەللى بەرگەن ۋە مەككىگە قايتا كېلىدىغانلىق خوش-خەۋىرىنى بەرگەن ئىدى. تۆت تال ئاسخابى بىلەن بەدىرىدە، ئوھۇتتا، خەندەكتە، ھايبەردە، مۇتەدە دۈشمەنگە قانداق غالىپ كەلگەنلىكىنى ئېسىگە ئالدى. ھازىر بولسا ئون ئىككى مىڭ ئاسخابى ئۇنىڭ ئەتراپىدا پەرۋانە ئىدى. مەككىگە كىرىش ئۈچۈن بىر ئەمىر ساقلاۋاتاتتى. كائىناتنىڭ سۇلتانى، پۈتۈن بۇلارنى ئاتا قىلغان ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقۇپ، ئەدەپ بىلەن بېشىنى ئالدىغا ئەگدى.

ئالەملەرنىڭ پەخرى ئەپەندىمىز، باتۇر ئاسخابىنى تۆت گۇرۇپپىغا ئايرىدى. ئوڭ قاناتقا ھەزرىتى خالىت بىن ۋەلىدنى، سول قاناتقا زۇبەير بىن ئاۋۋام ھەزرىتىلىرىنى، پىيادىلەر قوشۇنىغا ئەبۇ ئۇبەيدە بىن جەرراھ ھەزرىتىلىرىنى، يەنە بىر گۇرۇپپىغا ساد بىن ئۇبادە ھەزرىتىلىرىنى بېكىتتى. ھەزرىتى خالىت، مەككىنىڭ جەنۇبىدىن كىرىدىغان، مۇشرىكلەردىن كىم قارشى چىقسا جازاسىنى بېرىدىغان ھەمدە سافا تۆپىلىكىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن بىرلىشەتتى. ھەزرىتى زۇبەير مەككىنىڭ شىمالىدىن كىرىدىغان، ھاجۇن ۋادىسىغا بايراق تىكىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ساقلايدىغان بولدى. غەرىپتىن ساد بىن ئۇبادە ھەزرىتىلىرى ئىلگىرلەپ كىرەتتى.[239]

رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز قوماندانلىرىغا: «سىلەر بىلەن ئۇرۇش قىلمىغۇچە، ھەرگىز باشقىلار بىلەن ئۇرۇشقا كىرمەڭلار! ھىچكىمنى ئۆلتۈرمەڭلار!» دىدى. پەقەت ئىسمى چىققان بۇ ئون بەش كىشىدىن كىم تۇتۇلسا، كەبىنىڭ يۇپيۇقى ئاستىغا مۆكۈنىۋالسىمۇ كاللىسى ئېلىناتتى.

## ھەقنىڭ ناھەقتىن ئۈستۈن بولىشى

رامىزان شەرىپىنىڭ ئون ئۈچى، جۈمە كۈنى ئىدى. مۇجاھىتلاردىن ئەڭ بۇرۇن ھەرىكەتكە ئۆتكەن، خالىت بىن ۋەلىد ھەزرىتىلىرى بولدى. مەككىنىڭ جەنۇبىدىن خاندەمە تاغ ئېتەكلىرىگە كەلگەندە، ئازغۇن قۇرەيش مۇشرىكلىرىنىڭ ئۆزلىرىگە ئوق ئاتقانلىقىنى كۆردى. ئىككى مۇجاھىت شېھىت بولدى. ھەزرىتى خالىت ئەسكەرلىرىگە: «قاچقانلارنى ئۆلتۈرمەڭلار!» بۇيرۇقىنى بەرگەندىن كېيىن، ھۇجۇمغا ئۆتتى. مۇشرىكلەر تاقابىل تۇرالماي بىردەمدىلا يەتمىش ئادىمى ئۆلدى. باشقىلىرى تاغ چوققىلىرىغا ياكى ئۆيلىرىگە قاچتى. مۇقەددەس مەككىگە باشقا يۆنىلىشتىن كىرگەن ساھابىلار ھىچقانداق بىر قارشىلىققا ئۇچرىمىدى. ئۆلتۈرۈش ئەمرى بېرىلگەن كىشىلەردىن بەشىنى تۇتىۋېلىپ جازاسىنى بەردى. باشقىلىرى مەككىدىن قېچىشتى. مۇجاھىتلار ئۇلۇغ بىر ھاياجان بىلەن «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى ئىچىدە مەككىگە كىرىۋاتاتتى. ئالەملەرنىڭ پەخرى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، تۆگىسى كۇسۋانىڭ ئۈستىگە ئۇسامە بىن زەيدىنىمۇ مىنگەشتۈرۈپ، كىچىك پېئىللىق بىلەن ئۆزى تۇغۇلۇپ ئۆسكەن مۇقەددەس زىمىن مەككىگە كىرىۋاتاتتى. ئۆزىنى بۇ كۈنلەرگە ئېرىشتۈرگەن جانابى ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتىپ، مەككىنىڭ فەتىخىدىن خوش-خەۋەر بەرگەن فەتىخ سۈرىسىنى تىلاۋەت قىلدى.

كائىناتنىڭ سۇلتانى ئەپەندىمىز، چەكسىز ھاياجان ئىلكىدە، مۇزەپپەر ئاسخابى ئارىسىدىن كەبە مۇئەززەم تەرەپكە قاراپ يۈردى. ئوڭ تەرىپىدە ھەزرىتى ئابۇبەكرى، سول تەرىپىدە بولسا ئۇسەيد بىن ھۇدايىر ھەزرىتىلىرى بىلەن كەبە مۇئەززەمغا يېقىنلاشتى. ھەجەرۈل ئەسۋەتنى زىيارەت قىلغاندىن كېيىن، لەببەيىك ۋە تەكبىر ئوقىدى. ساھابىلەرمۇ ئۇلارنى تەقلىد قىلدى ۋە «ئاللاھۇ ئەكبەر!

---

[239] ئەبۇ داۋۇت، «ھاراچ»، 25؛ ئابدۇررزاق، ئەل مۇسەننەف، 377، V.

ئـاللاھۇ ئەكبەر!» سـادالىرى بىلـەن مەككە مۇئـازىزام ئاسمىنى لەرزىـگە كەلـدى. بـۇ گۈزەل مەنزىـرە ئالدىـدا مۇسـۇلمانلار ھاياجـان ياشلىرىنى تۆكەتتى. ھەرەم شەرىپكە ۋە ئۆيلىرىگە مۆكىنىۋالغان مۇشرىكلەر قورقۇ ئىچىدە ساقلاۋاتاتتى.

ئۇنىڭدىن كېيىن ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ۋە ئۇنىڭ مۇبـارەك ئاسـخابى، تـاۋاپ قىلىشنى باشلىۋەتتى. يەتتە قېتىم تـاۋاپ قىلغانـدىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەنـدىمىز تۆگىسىدىن چۈشـۈپ ھەزرىتـى ئىبراھىمنىـڭ ماقامىـدا ئىككـى رەكەت نامـاز قىلـدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى ئاببـاس قۇدۇقتىن ئېلىپ بەرگەن زەمزەم سۈيىنى ئىچتـى. زەمزەم سۈيى بىلـەن تاھـارەت ئېلىۋاتقانـدا، ئاسـخابىلار ئۇنىـڭ بەدىنىدىن چاچىراپ كەتكەن تاھارەت سۈيىنى يەرگىمۇ چۈشۈرمەي قوللىرى بىلـەن تۇتىـۋالاتتى. بۇنـى كۆرگەن مۇشـرىكلەر، «بىـز ھاياتىمىزدا ئۇنىڭدەك بىر ھۆكۈمدارنى كۆرۈپ باقمىدۇق» دېيىشتى.

ئالەملەرنىـڭ پەخـرى ئەپەنـدىمىز، كەبىنىـڭ ئەتراپىـدىكى تاشتىن ۋە ياغـاچلاردىن ياسـالغان پۈتـۈن بـۇتلارنى چېقىـپ تاشلاشـنى بۇيرىدى. «ھەق كېلىشى بىلەن ناھەق كېتىدۇ، ناھەق ھەر ۋاقىت مەغلۇپ بولىدۇ» دىگەن مەنىدىكى (ئىسرا سۈرىسى، 81-ئـايەت) ئايەتنى ئوقۇپ مۇبارەك قولىدىكى ھاسىنى بۇتلارغا قاراتتى. ھاسا تەككەن ھەر بىـر بۇتنىـڭ يۈزى يەرگە چۈشۈشكە باشلىدى. ئۈچ يۈز ئاتمىش بۇت يەر بىلەن بىر بولدى.[240]

پېشىن ۋاقتى كەلگەنـدە، ھەزرىتـى بىلالغـا ئەزان ئوقۇش ئەمـرى بېرىلدى. ئۇ دەرھال بۇ مۇقەددەس ۋەزىپىنـى ئورۇنـدىدى. ئەزان ئوقۇلغاندا مۆمىنلەرنىڭ يۈرەكلىرى ھاياجاندىن تىترىسە، مۇشرىكلەرنىڭ يۈرەكلىرى ئازاپتىن پۇچۇلىنىپ كېتەتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز كەبىنىڭ ئاچقۇچىنى تەلەپ قىلدى. ئىچىدىكى رەسىملەرنى ۋە ئۆرۈپ تاشلانغان بۇتلارنـى تازلىغانـدىن كېيىن، يېنىغا ھەزرىتى ئۇسـامە بىن زەيد، ھەزرىتى بىلال، ھەزرىتـى ئوسمان بىـن تالخـانى ئېلىـپ كەبىـگە كىـردى. پەيغەمبـەر ئەپەندىمىز كەبە ئىچىگە كىرگەندىن كېيىن دۈمبىسىنى ئىشىك تەرەپكە قارىتىـپ ئىككـى رەكەت نامـاز قىلـدى. ھەر بىـر بۇلۇڭدا تەكبىـر ئوقۇپ دۇئـا قىلـدى. خالىـت بىـن ۋەلىـد ھەزرەتلىـرى ئىشىكنىڭ ئالدىـدا تـۇرۇپ جامائەتنىـڭ ئۇ يەرگە توپلىنىـشىنىڭ ئالـدىنى ئېلىـشقا تىرىشاتتى.

كائىناتنىڭ سۇلتانى كەبىنىڭ ئىككى قاناتلىق ئىشىكىنى ئىككى قولى بىلەن تۇتۇپ تۇراتتى، پۈتۈن قۇرەيش مۇشـرىكلىرى مەسـچىت ھەرەمنـى تولـدۇرغان ئىـدى. قورقـۇ بىـلەن پەيغەمـبەر ئەپەنـدىمىزنىڭ نـىمە دەيـدىغانلىقىنى سـاقلاۋاتاتتى. چـۈنكى ئـۇلار پەيغەمـبەر ئەپەندىمىز ۋە ئۇنىڭ ئاسخابىغا ھەر تۈرلۈك قىيىن-قىستاقلارنى قىلغان ئىدى. بويۇنلىرىغا ئارقان باغلاپ سازايى قىلغـان، بەدەنلىرىـگە چوغلارنى يېقىپ كۆيدۈرگەن ئىدى. ئاپتاپتا قىزىپ ئـوت ئـالاي دەپ قالغـان يوغـان تاشـلارنى ئۇلارنىـڭ مەيدىـسى ئۈستىـگە قويـۇپ ھۇشـىدىن كەتكـۈچە قىيىن-قىـستاققا ئالغـان ئىـدى. ئوتتـا قىزارتقـان سـاپال قـاچىلارنى ئۇلارغـا ياققـان ئىـدى. ئـۇلارنى ئـۈچ يىـل بىـر مەھەللىـگە قاپساپ، ئاچلىق ۋە ئۇسسۇزلۇق ئازابىغا قويغان ئىدى. ئۇلارنىڭ پۇت قوللىرىنى تۆگىلەرگە باغلاپ تۆت تەرەپكە تارتىـپ پارچىلىغان ئىدى. ئۇلارنى يۇرتلىرىدىن قوغلاپ چىقارغان ئىدى. بۇنـى ئـاز دەپ ئۇلارنـى تامـامەن يـوق قىلىـش ئۈچـۈن ئـۇلار بىلـەن نەچچە قېتىم ئۇرۇش قىلغان ئىدى.

ساھابىلار بۇ قەدەر زۇلۇم ئاستىدىمۇ ئۈمۈتلىك ئىدى، چۈنكى ئۇلارنىڭ يېنىدا ئالەملەرگە مەرھەمەت قىلىپ ئەۋەتكەن مەرھەمەت دەرياسى بار ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بىـر ئـاز ئۇلارغـا سـەپ سېلىپ قارىغاندىن كېيىن: ئەي قۇرەيش جامـائىتى! سىلەر ئۈچۈن قانداق ھۆكۈم چىقىرىشىمنى ساقلاۋاتىسىلەر! دىدى. مۇشرىكلەر: بىـز سـەندىن خەيىـر-ئېھسان ۋە مەرھەمەت سـاقلاۋاتىمىز، چۈنكى سـەن مەرىـت قېرىندىـشىمىز، ئۇلۇغلۇق ۋە ياخشىلىقلارنىڭ ئىگىسى بولغـان قېرىنداشـىمىزنىڭ ئـوغلى، بىـزدىن غالىـپ كەلدىڭ، سەندىن ياخشىلىق ساقلاۋاتىمىز، دىدى. رەسۇل ئەكرەم سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز تەبەسسۇم بىلەن: مېنىڭ بۇ ھـالىم بىـلەن سىـلەرنىڭ ھـالىڭلار، يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ قېرىنداشلىرىغا خىتـاپ قىلغىنىغـا ئوخـشايدۇ. بۈگـۈن، مەنمـۇ ئۇنىڭغـا ئوخشاش، (گۇنـاھىڭلارنى يۈزۈڭلارغا سېلىش بىلـەن سىلەرگە مېنىڭدىن) سىلەرگە بىـر نـارازىلىق ۋە ئەيىپلەش سۆزى يوقتـۇر. ئاللاھ تائالاھ سىلەرگە مەخپىرەت قىلسۇن، (يۈسۈپ سۈرىسى، 92-ئايەت) دەيمەن. كېتىڭلار سىلەر ھۆر ۋە ئەركىن، دىدى.

بـۇ ئىـشەنگۈسىز مەرھەمەت سۆزى، يـۈرەكلىرى تاشـقا ئايلانغـان مۇشـرىكلەرنىڭ كـۆڭلىنى ئېرىتتـى. ئۇلارنـىڭ نەپرىتىنـى مۇھەببەتكە ئايلاندۇردى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلىشى بىلـەن ئـۇلار مۇسـۇلمان بولـۇش ئۈچـۈن بىـر يەرگە توپلاندى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۆزىنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن قىلغان تۇنجى دەۋىتىنـى سـافا تۆپىلىكىگە چىقىـپ قىلدى ۋە ئۇ يەردە مەككىدىكى پۈتۈن قېرى-ياش، ئەر-ئايال ۋە باللارنىڭ قەسىمىنى قوبۇل قىلدى. شۇنداق قىلىـپ قۇرەيشلەر مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلىنىپ ئاسخابى كېرەملەر قاتارىدىن ئورۇن ئالدى.

---

[240] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 416، II.

ئەركەكلەر بىلەن سۆزلەشكەندىن كېيىن ئاياللاردىنمۇ بەزى مەسىلىلەردە ۋەدە ئالدى.[241] ئاللاھ تائالاھقا شېرىك قوشماسلىق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئاسىيلىق قىلماسلىق، ئوغۇرلۇق قىلماسلىق، ئىپپەت-نومۇسىنى قوغداش، قىز بوۋاقلارنى ئۆلتۈرمەسلىكتىن ئىبارەت ئىشلاردى. مۇسۇلمان بولغان ئاياللارنىڭ ئىچىدە، ئۆلۈمگە بۇيرۇلغان ئون بەش كىشىنىڭ ئىچىدىكى ئەبۇ سوفيانىنىڭ ئايالى ھىندمۇ بار ئىدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، مەرھەمەت ئېگىسى ئۇنىمۇ ئەپۇ قىلىۋەتتى. مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن ھەممىسىنىڭ ئۆيىدىكى بۇتلار چىقىپ تاشلاندى. ئەتراپتىكى قەبىلىلەرگىمۇ ئەسكەر ئەۋەتىپ ئۇلارنىڭ بارلىق بۇتلىرىنى چېقىپ تاشلىدى. شۇنداق قىلىپ ھەق ناھەق ئۈستىدىن غەلىبە قىلدى. مەرھەمەتكە ئېرىشكەنلەرنىڭ ئىچىدە ئەبۇ جەھىلنىڭ ئوغلى ئىكرىمە، ھەزرىتى ھامزانى شېھىت قىلغان ۋاھشى قاتارلىق كىشىلەرمۇ بار ئىدى. مۇسۇلمان بولغانلاردىن ھەزرىتى ئىكرىمە يەرمۇك ئۇرۇشىدا، ھەزرىتى ۋاھشى يەمامە ئۇرۇشىدا مۇسەيلەمەتۇل ۋە كەززاپنى ئۆلتۈرگەن ئىدى.[242]

> ھامان ئاللاھ ئۈچۈن سۆيەتتى خەلقنى، ئۆچ بولاتتى ھەم،
> نە دوست بولمايتتى نەپسى چۈن نە دۈشمەن ئۇ كەرەم كانى.
>
> نە كۈلمەيتتى قاقاقلاپ، نە ئاھ ئۇرماس ئىشلارغا ھەرگىز،
> گۈزەل سۆزلۈك ۋە خۇش يۈزلۈك ئىدى ھەرئان ئۇ كەرەم كانى.
>
> ھايا ۋە مۇلايىملىقتا سۈپەتلەنگەن ھەم لۇتفى ھۆرمەتتە،
> كېلىپ يالۋۇرغاننى قويماستى ھەسرەتتە ئۇ كەرەم كانى.
>
> قوبۇل ئەيلەيتتى ئۆزرە گۇناھلارنى ئەپۇ ۋە لۇتفى بىلەن،
> ئەزىم خۇلقى ئىدى شەپقەتلىك مېھرىبان ئۇ كەرەم كانى.

# ھۇنەيىن ئۇرۇشى

ئالەملەرنىڭ پەخرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، مەككىنى فەتىخ قىلىش ئۈچۈن مەدىنىدىن ئايرىلغان ۋاقىتتا، مەككە ئەتراپىدا ئولتۇراقلاشقان ھەۋازىن ۋە ساكىف ئىسمىدىكى ئىككى چوڭ قەبىلە مۇسۇلمانلارنى ئۆزلىرىگە ھۇجۇم قىلىش ئۈچۈن كېلىۋاتىدۇ دەپ ئويلاپ قېلىپ، جەڭ تەييارلىقى قىلىشقا باشلىغان ئىدى. ئالەملەرنىڭ سۇلتانىنىڭ مەككىنى فەتىخ قىلىش ئۈچۈن كەلگەنلىكىنى بىلگەندىن كېيىن كۆڭلى ئارام تاپتى. شۇنداقتىمۇ قۇرەيشلەردىن كېيىن نۆۋەت بىزگە كېلىدۇ دەپ ئويلاپ ئۇرۇش تەييارلىقىنى تېزلەشتۈردى. ئۇلار ئۆزلىرىچە، «شۇنىسى ئېنىقكى مۇسۇلمانلار ھەققى بىر قوشۇن بىلەن ئۇرۇشۇپ باقمىدى، بىز ئۇلار بىزگە ھۇجۇم قىلىشتىن بۇرۇن بىز ئۇلارغا ھۇجۇم قىلايلى ئۇرۇش دىگەننىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى بىر كۆرۈپ قالسۇن!» دىيىشتى. ھەۋازىن رەئىسى مالىك بىن ئاۋف قوماندانلىقىدا يىگىرمە مىڭ كىشىلىك بىر قوشۇن تەشكىللەندى. ئەسكەرلەرنى جاسارەتلىك قىلىش ۋە ئۇرۇشتىن قېچىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ قىممەتلىك مال-دۇنيالىرىنى ۋە بالا-چاقىلىرىنى ئۇرۇشقا بىللە

[241] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 9، VIII.
[242] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 863، II؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، 404، XIII.

ئېلىپ چىقماقچى بولدى. بۇ خەۋەر بىردەمدىلا مەككىگە يېتىپ كەلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، خەۋەرنىڭ راسىت-يالغانلىقىنى ئېنىقلاش ئۈچۈن ئابدۇللاھ بىن ئەبى خادرەتنى ھەۋازىن قەبىلىسىگە ئەۋەتتى. ھەزرەتى ئابدۇللاھ ئۈستى بېشىنى يەڭگۈشلەپ دۈشمەن قوشۇنى ئىچىگە سوقۇلۇپ كىرىۋالدى ۋە ئۇلارنىڭ بارلىق ھەرىكەت پىلانىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سۆزلەپ بەردى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز دەرھال شانلىق ئاسخابىنى توپلاپ، مەككىگە يىگىرمە ياشلىق ئاتتاب بىن ئەسىد ھەزرەتلىرىنى ۋالى قىلىپ سايلىغاندىن كېيىن دەرھال يولغا چىقتى. ئون ئىككى مىڭ كىشلىك قوشۇنى بىلەن مۇشرىك ھەۋازىن ۋە ساكىف قەبىلىسىنىڭ قارارگاھىغا ھۇجۇم قىلىش ئۈچۈن تەييارلانغان ئىدى. مۇجاھىتلارنىڭ بايرىقىنى ھەزرەتى ئالى كۆتۈرگەن ئىدى.[243] ئالدىنقى سەپنىڭ قوماندانلىقىنى ھەزرەتى خالىت بىن ۋەلىد ئۈستىگە ئالغان ئىدى.[244] ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى بولسا بىشىغا دوبۇلغا، ئۈستىگە قاتمۇ-قات زىرىخ كىيگەن ۋە دۇلدۇل ئىسىمدىكى خېچىرىغا مىنگەن ئىدى. شەۋۋال ئېيىنىڭ ئون بىرى ھۇنەيىن ۋادىسىغا يېتىپ كەلدى. ئۇ كېچە پەيغەمبەر ئەپەندىمىز قوشۇننى كۆزدىن كەچۈرۈپ ئۇلارنى ئۇرۇش ھالىتىگە ئۆتكۈزدى. بامدات نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن ھەرىكەتكە ئۆتتى.

مۇشرىكلەرنىڭ قوماندانى كېچە قاراڭغۇلۇقتىن پايدىلىنىپ ھۇنەيىن ۋادىسىنىڭ ئىككى يان باغرىدا قوشۇننى ئورۇنلاشتۇرۇپ بۆكتۈرمە قويغان ئىدى. ئالدىنقى سەپتە كېتىپ بارغان خالىت بىن ۋەلىد ھەزرەتلىرى بۆكتۈرمىدىن خەۋەرسىز ۋادىدا كېتىپ باراتتى. تاڭ تولۇق يورىمىغانلىقى سەۋەبىدىن دۈشمەننى بايقاش ئاسان ئەمەس ئىدى. تۇيۇقسىز مىگلىغان ئوقلار مۇجاھىتلارنىڭ ئۈستىگە يېغىشقا باشلىدى. يامغۇردەك چۈشىۋاتقان ئوقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن مۇجاھىتلەر ئۆزىنى ئېلىپ قېچىشقا مەجبۇر بولدى. ئالدىنقى سەپتىكىلەرنىڭ تېزلىك بىلەن چېكىنىشى ئارقا سەپتىكىلەرنى ئالاقىزادە قىلىشقا باشلىدى. ئارقا سەپتىكىلەرمۇ چېكىنىش ئۈچۈن ئارقىغا بۇرۇلغاندا، يىگىرمە مىڭ كىشلىك دۈشمەن قوشۇنى ھۇجۇمغا ئۆتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۆزى يالغۇز دۈشمەن قوشۇنى تەرەپكە قاراپ ئىلگىرلىدى. ساھابىلاردىن پەقەت ھەزرەتى ئابباس، ھەزرەتى ئابۇبەكرى قاتارلىق يۈزگە يېقىن ساھابى ئۆلۈمنى ئۈنتىغان ھالدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تەرەپكە قاراپ چاپتى. بەدەنلىرى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە قالقان بولدى. ھەزرەتى ئابباس خېچىرنىڭ تىزگىنىنى، سوفيان بىن ھارىس ھەزرەتلىرى بولسا خېچىرىنىڭ ئۈزەڭگىسىنى تۇتىۋالغان بولۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دۈشمەن قوشۇنى ئىچىگە كىرىپ كېتىشنىڭ ئالدىنى ئالاتتى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنىڭ يوق بولۇپ كېتىشىدىن ئەنسىرەپ، «يا ئابباس! سەن ئۇلارغا: ئەي مەدىنىلىكلەر! ئەي سەمۇرە دەرىخىنىڭ ئاستىدا قەسەم ئىچكەن ساھابىلار! دەپ ۋارقىرىغىن» دىدى. ھەزرەتى ئابباس بەستىلىك ۋە ھەيۋەتلىك ئىدى. ئۇ ۋارقىرىسا ئاۋازى يىراقلارغىچە ئاڭلىناتتى. ھەزرەتى ئابباس پۈتۈن كۈچى بىلەن، «ئەي مەدىنىلىكلەر! ئەي سەمۇرە دەرىخى ئاستىدا قەسەم قىلغان ئاسخابىلار قاچماڭلار، بۇ يەرگە توپلىنىڭلار!» دەپ ۋارقىرىدى. بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار قايتىپ كېلىشنى ئويلىدى ئەمما ئۇلارنىڭ ئۈركۈپ كەتكەن ئات-ئۇلاقلىرىنى كونتۇرۇل قىلىشى ئاسانغا توختىمىدى. ئەڭ ئاخىرى قىلىچ ۋە زىرىخلىرىنى ئېلىپ ئۆزىنى يەرگە ئېتىشتىن باشقا ئامال قالمىدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا يۈگۈرۈپ كېلىپ دۈشمەن بىلەن قۇچاقلاشما جەڭ قىلىشقا باشلىدى. «ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر!» سادالىرى جەڭ مەيدانىنى بىر ئالدى. دۈشمەننىڭ يۈرىكى تىترەشكە باشلىدى. بەدىردە، ئوھۇتتا، خەندەكتە، ھايبەردە ئاجايىپ قەھرىمانلىقلارنى ياراتقان باتۇر ئاسخابى كېرەم، بولۇپمۇ ھەزرەتى ئالى، ھەزرەتى ئەبۇ دۈجانە، ھەزرەتى زۈبەيىر بىن ئاۋۋام ئۇيىاقتىن بۇياققا ئايلىنىپ يۈرۈپ ئۇرۇشىۋاتاتتى. ئالدىغا كەلگەن دۈشمەننى تېرە-پېرەڭ قىلىۋەتتى. ساھابىلارنىڭ ئۆزىنى ئۇنتۇغان ھالدا ئۇرۇشىۋاتقان بۇ ھالىتىنى كۆزىتىپ تۇرغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئاغزىدىن، «ئاللاھىم بىزگە ياردەم قىلغىن! سەن، بىزنىڭ ئۇلاردىن غالىپ كېلىشىمىزنى خالىمامسەن؟» دۇئالىرى چىقىۋاتاتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئاللاھ تائالاھقا يالۋۇرۇپ دۇئا قىلغاچ يەردىن بىر سىقىم قۇم ئالدى ۋە «ئۇلارنىڭ يۈزلىرى قارا بولسۇن» دەپ مۇشرىكلەرگە قارىتىپ چاشتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ بۇ دۇئاسى بىلەن بىر مۆجىزە يۈز بېرىپ كۆزىگە قۇم كىرمىگەن دۈشمەن ئەسكىرى قالمىدى. پەرىشتىلەرمۇ ياردەمگە كەلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئاللاھ تائالاھقا قەسەم ئىچەيكى ئۇلارغا پالاكەت كەلدى» دىدى. مۇشرىكلەرنىڭ سەپلىرى بۇزۇلۇپ قېچىشقا باشلىدى. ئۇلار قاچقانسىرى مۇبارەك ئاسخابى كېرەم ئۇلارغا شۇنچە قاتتىق زەربە بەردى. ئۇلار ئۇرۇش مەيدانىغا ئېلىپ كەلگەن ماللىرىنى، خوتۇن-بالىلىرىنى تاشلاپ قېچىشقا باشلىدى. ئۇرۇش مەيدانىغا يەتمىش ئۆلۈك ئالتە مىڭ ئەسىر ۋە ھەددى-ھېسابسىز مال-دۇنيانى تاشلاپ قاچقان ئىدى. قېچىپ قۇتۇلغانلاردىن بىر قىسمى تائىپ قەلئەسىگە پاناھلاندى. بىر قىسمى بولسا ناھلە ئەۋتاس دىگەن يەرگە كەتتى. ئۇلارنىڭ قوماندانى مالىك بىن ئاۋفمۇ پاناھلانغانلارنىڭ

---

[243] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، IV،357؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،IV،204.

[244] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، IV،350؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،II،428؛ ۋاكىدى، ئەل-مەغازى،II،912.

ئىچىدە ئىدى. ئاسخابى كىرەم بىر مۇددەت ئۇلارنىڭ ئىزىدىن قوغلىدى. ئەۋتاستا يەنە قاتتىق ئېلىششلار بولدى. بۇ يەردىمۇ دۈشمەن يەنە ھالاكەتكە يۈزلەندى.[245] بۇ ئۇرۇشتا ئاللاھ تائالاھنىڭ ياردىمى ۋە رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ دۇئالىرىنىڭ بەرىكىتى بىلەن مۇسۇلمانلار زەپەر قۇچتى. تۆت ئەسكەر شېھىت بولدى ۋە بەزى ساھابىلار ياردار بولدى. خالىت بىن ۋەلىد ھەزرەتلىرىنىڭمۇ يارىلانغانلىقىنى ئاڭلىغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭ يېنىغا باردى. يارىسىنى بىر سىلاپ قويۇشى بىلەنلا ئۇنىڭ يارىسى ساقىيىپ كەتكەن ئىدى.

جانىم قۇربان بولسۇن سېنىڭ يولۇڭغا،
ئېتى گۈزەل ئۆزى گۈزەل مۇھەممەت.
شاپائەت ئەيلىگىن ئاجىزقۇلۇڭغا،
ئېتى گۈزەل ئۆزى گۈزەل مۇھەممەت.

مۆمىن بولغانلارنىڭ كۆپتۇر جاپاسى،
ئاخىرەتتە بولۇر راھەت ساپاسى.
ئون سەككىز مىڭ ئالەمنىڭ سۇلتانى،
ئېتى گۈزەل ئۆزى گۈزەل مۇھەممەت.

يەتتە قات ئاسماننى سەير ئەيلىگەن،
تەختىنىڭ ئۈستىدە جەۋلان ئەيلىگەن.
مىراجدا ئۈممەتنى ھەقتىن تىلىگەن،
ئېتى گۈزەل ئۆزى گۈزەل مۇھەممەت.

يۇنۇس نە قىلسۇن ئىككى جاھاننى سەنسىز،
سەن ھەق پەيغەمبەرسەن شەكسىز گۇمانسىز.
ساڭا كەلمىگەنلەر كېتەر ئىمانسىز،
ئېتى گۈزەل ئۆزى گۈزەل مۇھەممەت.

# تائىف سەپىرى

ئالەملەرنىڭ پەخرى سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، تائىفكە قاچقان دۈشمەننىڭ ئارقىسىدىن قوغلاپ زەربە بېرىپ ئۇلارنى ئۈزۈل-كېسىل يوق قىلىشنى ئويلايتتى. مەككىگە يېقىن بۇ قەلئە، ئەڭ مۇستەھكەم قەلئەلەردىن بىرى بولۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھىجرەتتىن بۇرۇن بۇ يەردە بىر ئاي تۇرغان ۋە ئۇلارنى ئىسلامغا دەۋەت قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلار تەرىپىدىن زۇلۇم ۋە ھاقارەتكە ئۇچرىغان ئىدى. ھەتتا ئۇنىڭ مۇبارەك ئاياقلىرىنى قانغا بويىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ يەردە زەيىت بىن ھارىسە ھەزرەتلىرى بىلەن ھاياتىدىكى ئەڭ ئېچىنىشلىق كۈنلىرىنى ئۆتكۈزگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز باشتا خالىت بىن ۋەلىد ھەزرەتلىرىنى ئەۋەتتى. ئۆزى بولسا باشقا ساھابىلار بىلەن قەلئەنىڭ ئالدى تەرىپىگە كەلدى. ساكىف قەبىلىسى مۇستەھكەم قەلئەلىرىگە يىمەك-ئىچمەكلىرىنى توپلاپ ئالدىن تەييارلىق كۆرگەن ئىدى. ئاسخابى كىرەملەرنىڭ كەلگىنىنى كۆرىشى بىلەن قەلئەنىڭ دەرۋازلىرىنى تاقاپ مۇداپىيەگە ئۆتتى. قەلئەگە يېقىنلاپ كەلگەن ساھابىلارغا ئوقيا ئېتىپ قارشىلىق قىلدى. ئۇرۇش بۇ شەكىلدە داۋام قىلىنىۋاتاتتى. تائىفلەر بولسا قەلئەدىن چىقىپ بىرگە-بىر ئېلىششقا جۈرئەت قىلالمايتتى.

[245] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 925، II.

ساھابىلەردىن بەزىلىرى قەلئە ئىچىگە يوغان تاشلارنى ئېتىش تەكلىپى بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ تەكلىپنى مۇۋاپىق كۆرۈپ مانجىنىك (تاش ئاتىدىغان ئۇرۇش قورالى) ياساتتى. مۇشرىكلەرگە تاش ئېتىپ ئۇلارنىڭ مۇداپىيەسىنى بۇزۇپ تاشلىماقچى بولدى. ساھابىلارنىڭ ئىس-خىيالى بالدۇراق قەلئەگە بېسىپ كىرىش ئىدى. بۇ ئەسنادا ئون تۆت ساھابى شېھىت بولدى. قەلئە تولىمۇ مۇستەھكەم بولغانلىقتىن كىرىش تەسكە چۈشكەن ئىدى.

مۇھاسىرەنىڭ يىگىرمىنچى كۈنى كېچىدە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، چۈشىدە ئۆزىگە سوۋغات قىلىنغان بىر قېرىن سارمايىنىڭ بىر خوراز تەرىپىدىن چوقىلىنىپ يەرگە چۈشۈرۈلگەنلىكىنى كۆردى. بۇ چۈشىنى تائىپنىڭ بۇ يىل فەتىھ قىلىنالمايدىغانلىقىغا تەبىر بەردى ۋە مۇھاسىرىنى ئەمەلدىن قالدۇردى.

مەرھەمەت دەرياسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇنىڭدىن نەق سەككىز يىل بۇرۇن، ئۆزىگە زۇلۇم سالغان بۇ تائىفە قەبىلىسى ئۈچۈن پەرىشتىلەرنىڭ: «روخسەت قىلساڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە شۇ تاغلارنى دۈم قىلىۋېتىمىز!» دېگەن سۆزىگە، «بۇ دۇنياغا رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلدىم! بىردىبىر ئارزۇيۇم بولسا، ئاللاھ تائالاھنىڭ بۇ قەۋم ئىچىدىن ئاللاھ تائالاھقا شېرىك قوشمايدىغان، پەقەت ئاللاھ تائالاھقا ئىبادەت قىلىدىغان بىر نەسىل يارىتىشىنى ئۈمىت قىلىمەن» دىدى. ھازىرنىڭ ئۆزىدىمۇ ئۇلارغا مەرھەمەت قىلىپ، «ئاللاھىم! ساكىفلارغا توغرا يول كۆرسەتكىن، ئۇلارنى بىزگە مايىل قىلغىن!» دەپ دۇئا قىلىۋاتاتتى.

ھەببى ئەكرەم ئەپەندىمىز، ساھابىلار بىلەن تائىپتىن ئايرىلىپ، ھۈنەيىندە قولغان كەلتۈرگەن ئەسىر ۋە غەنىمەتلەرنى توپلىغان جىرانەگە كەلدى. بۇ يەردە ئالتە مىڭ ئەسكەر، يىگىرمە مىڭدىن ئوشۇق چوڭ تۇياقلىق ھايۋان، قىرىق مىڭدىن ئوشۇق كىچىك تۇياقلىق ھايۋان ۋە ھېساپسىز زىبۇ-زىننەتلەرنى قولغان كەلتۈرگەن ئىدى. بۇ غەنىمەتلەرنىڭ ھەق ئېگىسى ساھابىلار ئۆز-ئارا بۆلۈشتى. دەل ئۇ چاغدا ھەۋازىن قەبىلىسىدىكى بىر ھەيئەتنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىش ئۈچۈن ساقلاۋاتقانلىقىدىن خەۋەر تاپتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنى قوبۇل قىلدى. ھەيئەت ھەۋازى قەبىلىسىنىڭ كوللىكتىپ مۇسۇلمان بولغانلىقىنى ئېيتتى. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەپەندىمىز خوشاللىقىدىن ئۆزىگە بۆلۈپ بېرىلگەن ئەسىرلەرنى ئازات قىلىپ ئۇلارغا قايتۇرۇپ بەردى. بۇنى كۆرگەن ساھابىلارمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەگىشىپ ئەسىرلەرنى ئازات قىلدى. شۇنداق قىلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مەرھەمىتى بىلەن ئالتە مىڭ ئەسىر ئازات بولۇپ قەبىلىسگە قايتتى. بۇ خەۋەر تائىفەدىكى ھەۋازىن قەبىلىسىنىڭ رەئىسى مالىك بىن ئاۋفقا يېتىپ بارغاندىن كېيىن، ئۇمۇ قايتىپ كېلىپ مۇسۇلمان بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنى قارشى ئېلىپ، سوۋغا-سالام ۋە ئەمەللەر بىلەن ئۇنى مەرھەمىتىگە ئالدى.[246]

ئەمدى بۇ يەردە قىلغۇدەك بىر ئىش قالمىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاۋالقىدەكلا زەپەر قۇچۇپ مەككىگە قايتىپ كەلدى. ئاتتاب بىن ئەسىتنى مەككىگە ۋالى قىلىپ سايلىدى.[247] مۇئاز بىن جەبەل ھەزرەتلىرىنى مەككىدىكىلەرگە دىن ئۆگىتىش ئۈچۈن دىنىي ئىشلار باشلىقى قىلىپ سايلىدى.[248] كەبە مۇئاززامنى تاۋاپ قىلىپ ئۆمرە قىلغاندىن كېيىن، مۇبارەك ئاسخابى بىلەن تەكرار مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقتى...

بىر يىلدىن كېيىن تائىفەلەر مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن ئالتە كىشىلىك بىر ھەيئەتنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا ئەۋەتتى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى بىر يىل بۇرۇن تائىپەدىن ئايرىلغاندا: «ئاللاھىم! ساكىفلەرگە توغرا يول كۆرسەتكىن، ئۇلارنى بىزگە مايىل قىلغىن!» دەپ دۇئا قىلغان ئىدى. مانا ئەمدى ئۇلار مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن كەلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىدىن سۆيۈنۈپ، ئۇلارغا بەزى ئىمتىيازلانى بەرگەندىن كېيىن ئۇلارنى تائىفەلەر يولغا سېلىپ قويدى. ئۇلارغا ئوسمان بىن ئەبىل ئاس ھەزرەتلىرىنى ۋالى قىلىپ سايلىدى.[249]

---

[246]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،II،452؛ ۋاكىدى، ئەل-مەغازى،III،925؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،312.

[247]ئىبنى ماجە، «تىجارەت»،20؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،II،440؛ ھاكىم ئەل-مۇستەدرەك، III،687؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،II،264،I،498؛ ۋاكىدى، ئەل-مەغازى،I،960،890؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،137.

[248]ۋاكىدى، ئەل-مەغازى،III،959؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،137.

[249]ئەبۇ داۋۇت، «سالات»،12؛ ئىبنى ماجە، «مەساجىت»،3؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، IV،21؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،II،541؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، V،509.

# تەبۇك سەپىرى

ئالەملەرنىڭ پەخرى مەدىنىگە قەدەم تەشرىپ قىلغاندىن كېيىن، نۇرغۇنلىغان دۆلەتلەرگە ئەلچى ئەۋەتىپ ئۇلارنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلدى. ئۇممان، بەھرەيىن ھۆكۈمرانلىرى ئۆز رازىلىقى بىلەن مۇسۇلمان بولۇش بىلەن شەرەپلەندى. بۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇن كىچىك قەبىلىلەر ئادەم ئەۋەتىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بەيئەت قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ سائادەتكە ئېرىشتى. ئەمدى ئىسلامىيەت تېز سۈرئەتتە تارقىلىشقا باشلىدى. ئەتراپتىكى دۆلەتلەرگە دىنىنىڭ ئاساسلىرىنى ئۆگىتىش ئۈچۈن مۇئەللىملەر، ئۇلارنى باشقۇرۇش ئۈچۈن ۋالىلار ئەۋەتىلدى. ھىجرەتنىڭ توققۇزىنچى يىلى، مەدىنە مۇسۇلمان بولغان ھەيئەتلەرنىڭ ئادەم دېڭىزىغا ئايلاندى.

ھىجرەتنىڭ توققۇزىنچى يىلى رەجەپ ئېيى ئىدى. بىر كۈنى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئاسخابىغا: «بۈگۈن سالىھ بىر قېرىندىشىمىز ۋاپات بولدى. تۇرۇڭلار ئۇنىڭ نامىزىنى قىلىمىز» دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئىمام بولۇپ غايىپ جىنازە نامىزى قىلدۇردى ۋە «قېرىندىشىمىز نەجاشى ئەسخامە ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھتىن مەغپىرەت تىلەيمىز» دېدى.

بىر مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن، ھەبەشىستاندىن نەجاشى ئەسخامەنىڭ ۋاپات بولغانلىق خەۋىرى كەلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ جىنازە نامىزى قىلدۇرغان كۈنى دەل ئۇنىڭ ۋاپات بولغان كۈنى ئىدى.[250]

ئىسلامىيەتنىڭ ئەرەپ يېرىم ئارىلىدا سۈرئەت بىلەن تارقالغان بۇ توققۇزىنچى يىلىدا، ئىسلام دۆلىتىنىڭ كۈندىن-كۈنگە قۇدرەت تېپىۋاتقانلىقىنى كۆرەلمىگەن بەزى خىرىستىيان ئەرەپلەر، بىزانس ئىمپىراتۇرى ھەراكلىئوسقا، «ئۆزىنى پەيغەمبەر دەپ ئېلان قىلغان شۇ كىشى ۋاپات بولدى. مۇسۇلمانلار ئاچارچىلىق ۋە قۇرغاقچىلىق ئىچىدە قالدى. ئەگەر ئۇلارنى دىنىڭغا كىرگۈزۈشنى خالىساڭ، بۇ دەل زامانى» دەپ مەكتۇپ يازدى. مەكتۇپنى كۆرگەن ھەراكلىئۇس قىرىق مىڭ كىشىلىك قوشۇن بىلەن كۇباد قوماندانلىقىدا مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن يولغا چىقتى.

ئەھۋالدى خەۋەر تاپقان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ساھابىلارغا ئۇرۇش تەييارلىقى قىلىشنى بۇيرىدى. ئۇ يىلى قۇرغاقچىلىق سەۋەبىدىن ساھابىلار ماددى قىيىنچىلىقلارغا دۇچ كەلگەن ئىدى. پەقەت تىجارەت قىلىدىغانلارنىڭ ئەھۋالى ياخشىراق ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ساھابىلارغا، ئۇرۇش قاتنىشىدىغان ئەسكەرلەرنىڭ چىقىملىرىنى كۆتۈرۈش ئۈچۈن ماددى ياردەمدە بولۇشنى ئارزۇ قىلدى. ئەپەندىمىز سالاللالاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ بۇ ئارزۇسى ساھابىلارنى ھەرىكەتكە كەلتۈردى. ھەر بىر ساھابى قولىدا نىمە بولسا ئۇنى ئېلىپ كېلەتتى. مال-دۇنياسى ۋە جېنى بىلەن جىھاتقا تەييار بولۇشقا بارلىق كۈچى بىلەن تىرىشاتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆڭكۈردىكى سەپدىشى ھەزرىتى ئابۇبەكرى پۈتۈن مېلىنى ئېلىپ كەلگەن ئىدى. رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: ئائىلە-جەمەتىڭگە بىر نەرسە قالدىمۇ، ئەي ئابۇبەكرى؟ دېدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى: ئۇلارنى ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرىگە ئامانەت قىلدىم، دەپ جاۋاب بەرگەن ئىدى. ھەزرىتى ئۆمەر مېلىنىڭ يېرىمىنى ئېلىپ كەلگەن بولۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: ئائىلەڭگە بىر نەرسە قالدۇرۇپ قويدۇڭمۇ؟ دېدى. ھەزرىتى ئۆمەر: پۈتۈن مېلىمنىڭ يېرىمىنى قالدۇردۇم، دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئىككىڭلارنىڭ ئارىسىدىكى پەرىق سۆزلىرىڭلارنىڭ ئارىسىدىكى پەرىق قەدەر، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان ھەزرىتى ئۆمەر: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا ئابۇبەكرى! خەيىر-ساخاۋەت يولىدىكى پۈتۈن ئىشلاردا مەندىن ئۈستۈن ئورۇندا تۇرسەن، مەن سېنىڭدىن ئېشىپ كېتەلمەيدىغانلىقىمنى ھېس قىلدىم، دەپ ئۇنىڭغا قايىل بولغانلىقىنى ئىپادىلىدى.[251]

ئاسخابى كېرەم كۈچىنىڭ يېتىشىچە ياردەم قىلىۋاتاتتى. مۇناپىقلار بولسا، سىلەر كۆز-كۆز قىلىش ئۈچۈن ياردەم قىلىۋاتىسىلەر دەپ ئۇلارنى مازاق قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «كىم بۈگۈن سەدىقە بەرسە، قىيامەت كۈنى ئاللاھ تائالاھ، ئۇ سەدىقىنى شاھىت قىلىدۇ» دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇ مۇبارەك سۆزىنى ئاڭلىغان مۆمىنلەر تېخىمۇ كۆپ ياردەم قىلىشقا باشلىدى. ھەزرىتى ئوسمان بىن ئاففان، قوشۇننىڭ ئۈچتە بىرىگە ياردەم قىلدى. شۇنداق قىلىپ مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدە ئەڭ كۆپ ياردەم قىلغىنى بولدى. ھەزرىتى ئوسمان قوشۇننىڭ ئېھتىياجلىرىنى ئۇ قەدەر قامدىدىكى، ھەتتا سۇ تۇڭلىرىنى يامايدىغان نەرسىلەردىن تارتىپ تەمىنلىدى. ئۇنىڭ بۇ ياردەملىرىنى كۆرگەن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «بۈگۈندىن تارتىپ ئوسمانغا گۇناھ يېزىلمايدۇ!» دېدى.[252] ماددى ئەھۋالى بەكمۇ ناچار بولغان بىر ساھابى جىھاتقا ياردەم قىلىش ئۈچۈن، بىر خورما باغچىسىغا سۇ تۇتۇپ بېرىپ ئېرىشكەن خورمىسىنى

---

[250] بۇخارى، «جەنائىز»، 52؛ نەسائى، «جەنائىز»، 37.
[251] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 990، II؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، 34، II.
[252] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 990، II.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئېلىپ كەلدى ۋە «ئاللاھ تائالاھنىڭ رىزاسىغا ئېرىشىش ئۈچۈن قولۇمدا بار نەرسىنى ئېلىپ كەلدىم، قوبۇل قىلىڭ!» دېگەن ئىدى.

مۇسۇلمان ئەرلەر قولىدىن كېلىدىغان ئىشنى قىلغان بولسا، مۇسۇلمان ئاياللارمۇ قاراپ تۇرماي ئۇلارغا چۈشكەن ۋەزىپىلەرنى جان-دىل بىلەن ئورۇنداشقا تىرىشتى.

تەبۈك سەپىرىگە تەييارلىنىۋاتقان ۋاقىتلاردا، مۇسۇلمانلار غۇرۇبەتتە ئىدى. ئاچارچىلىق ۋە قۇرغاقچىلىق سەۋەبىدىن قولىدا بىر نەرسىسى قالمىغان بەزى ساھابىلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ، يا رەسۇلۇللاھ! پىيادە قالدۇق، قولىمىزدا يەيدىغان بىر نەرسىمۇ يوق، بۇ ئۇرۇشقا قاتنىشىپ، سىزدىن ئايرىلماي ساۋاپ ئېلىشنى خالايمىز!» دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا مىنگۈزگىدەك بىرەر نەرسىنىڭ قالمىغانلىقىنى كۆڭلى يېرىم ھالدا بىلدۈردى. بۇ چاغدا سالىم بىن ئۇمەير، ئابدۇللاھ بىن مۇگەففەل، ئەبۇ لەيلا مازىنى، ئۇلبە بىن زەيىت، ئامىر بىن ھۇمام، ھەرەمى بىن ئابدۇللاھ، ئىرباد بىن سارىيەلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا كېلىپ شۇ سۆزلەرنى تەكرارلىغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز كۆڭلى يېرىم ھالدا: «سىلەرگە مىنىدىغان بىر نەرسە قالمىدى» دېگەن ۋاقىتتا، ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن ۋاقىتلىق ئايرىلىپ قېلىش ۋە جىھاتقا قېتىلالمىغانلىقى ئۈچۈن ياش تۆككەن ئىدى. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھ: «ئۇ ئىنسانلاردا گۇناھ يوقكى، ئۇرۇشقا قېتىلىش ئۈچۈن ئۆزلىرىگە مىنگۈدەك نەرسە تەلەپ قىلىپ سېنىڭ قېشىڭغا كەلگەندە، ئۇلارغا: سىلەر مىنگۈدەك ھايۋان قالمىدى، دېگەن ئىدىڭ. ئۇلار، بۇ ئەھۋالدىن ئېچىنىپ ئارزۇسىغا يېتەلمەي كۆزلىرىدىن ياش تۆكۈشتى» دېگەن ئايەتنى كەرىمنى نازىل قىلدى. (تەۋبە سۈرىسى، 92-ئايەت، مەنىسى)

ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى ئابباس بىلەن ھەزرىتى ئوسمان ئۇلارنى ئۇرۇشقا قېتىۋالدى. ھازىرلىقلار پۈتىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئىسلام قوشۇنىنى سەنىيەتۇل ۋەداغا يىغدى. ئۇرۇشقا قېتىلمىغانلار سانىۋالغۇدەكلا ئاز ئىدى. قوشۇن ھەرىكەت قىلىشتىن بۇرۇن مەدىنىگە مۇھەممەت بىن مەسلەمەنى ۋەكىل قىلىپ سايلىدى.[253] سەپەر باشلىنىش ئالدىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «يېنىڭلارغا ئارتۇق ئاياق ئېلىۋېلىڭلار، ئارتۇق ئېلىۋالساڭلار يولدا جاپا تارتمايسىلەر» دېدى. قوشۇن ھەرىكەتكە ئۆتىشى بىلەن مۇناپىقلارنىڭ بېشى ئابدۇللاھ بىن ئۇبەي، مۇسۇلمانلارنى قورقۇتۇش ئۈچۈن ئۆسەك سۆزلەر تارقىتىشقا باشلىدى. ھەتتا ئۇ: «ئۇنى ۋە ئاسخابىنى ئىككى-ئىككىدىن قىلىپ ئارقانلارغا باغلانغان ھالەتتە كۆرگەندەك بولىۋاتىمەن...» دەيتتى. ئاسخابى كېرەم بولسا ئۇنىڭ بۇ سۆزلىرىگە پىسەنت قىلمىدى. جىھاتقا قېتىلىش ئارزۇسى تېخىمۇ ئېشىپ بېرىۋاتاتتى. بۇنى كۆرگەن مۇناپىقلار ئىچىدىن تۆگىشىپ كەتكەن ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز سەنىيەتۇل ۋەدادىن تەبۈككە قاراپ يولغا چىقىدىغان ۋاقىتتا، قوشۇننىڭ بايراقلىرىنى ئاچقۇزدى. ئەڭ يوغان لەۋھەنى ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ئەڭ يوغان بايراقنى ھەزرىتى زۇبەير بىن ئاۋۋامغا بەرگەن ئىدى. ئەۋس قەبىلىسىنىڭ بايرىقىنى ئۇسەيد بىن ھۇدەيرگە، ھازرەج قەبىلىسىنىڭ بايرىقىنى ئەبۇ دۇجانىگە بەرگەن ئىدى.[254] پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قوماندانلىقىدىكى ئاسخابى كېرەمنىڭ سانى ئون مىڭ ئاتلىق ئەسكەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئوتتۇز مىڭ كىشىلىك قوشۇن ئىدى. ئوڭ قانات قوماندانى ھەزرىتى تالخا بىن ئۇبەيدۇللاھ، سول قانات قوماندانى بولسا ئابدۇراخمان بىن ئاۋف ھەزرەتلىرى ئىدى.[255] شانلىق ئاسخابى ئۆتتەك ئىسسىق ھاۋا شارائىتىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن ئىلگىرلەشكە باشلىدى. ئۇلارنىڭ يېنىدا ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىلا بولىدىكەن، ئۇلارنى ئاچلىق ۋە ئۇسسۇزلۇق يولىدىن توساپ قالالمايتتى. بارىدىغان يەرنىڭ يىراقلىقى دۈشمەن قوشۇنىنىڭ كۆپلىكى ئۇلارنى قورقىتالمايتتى. ئۇلار ھەر قانداق يەرگە بېرىشتىن يانمايتتى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز ۋە مۇبارەك ساھابىلار قارارگاھ تىككەن يەردە بىر ئاز ئارام ئالغاندىن كېيىن يەنە يوللىرىغا داۋام قىلدى. ئۇلار چۈشكەن سەككىزىنچى يەر بولسا، سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمىنىڭ ھالاك بولغان يېرى ھىجىر ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەرىنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىمىغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھ ئۇلارنى دەھشەتلىك بىر ئاۋاز بىلەن يەر يۈزىدىن يوق قىلغان ئىدى. كائىناتنىڭ سۇلتانى ئاسخابىغا: «بۈگۈن قارشى تەرەپتىن كۈچلۈك بىر بوراق چىقىدۇ، ھېچكىم سەپداشلىرىدىن ئايرىلىپ ئورنىدىن تۇرمىسۇن، ھەممە كىشى تۆگىلىرىنىڭ تىزلىرىنى باغلىسۇن، بۇ يەر ئازاپ چۈشكەن يەردۇر. ھېچكىم بۇ سۇنى ئىچمىسۇن ۋە تاھارەت ئالمىسۇن!...» دېدى. ساھابىلار بۇ ئەمرىنى دىققەن بىلەن تىڭشىدى. ئۇ كېچە راس دېگەندەكلا كۈچلۈك بوران چىقىپ ھەر تەرەپنى ئاستىن-ئۈستۈن قىلىشقا باشلىدى. بۇ ئەسنادا تۆگىسىنى باغلاشنى ئۇنتۇپ قالغان بىرسى، تۆگىسىگە قاراپ بېقىش ئۈچۈن

---

[253] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،519؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، I،8؛ ھۇزائى، ئەت-تاھرىچ، S:327؛ كەتتانى، ئەت-تەراتىبۇل-ئىدارىيە، I،485.

[254] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،966؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، II،36.

[255] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،1001؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، II،36.

ئورنىدىن تۇرىشى بىلەن بوران ئۇنى ئۇچۇرتۇپ تايىي تاغلىرىنىڭ ئېتەكلىرىگە ئاتتى. يەنە بىر كىشى بولسا تاھارەت قىلىش ئۈچۈن بارغان يەردە خۇناك دىگەن كېسەلگە گىرىپتار بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دۇئاسى بىلەن كېسىلى ساقىيىپ قالدى. ئۇ كۈنى ئەتىگەن سۇ قۇتۇلىرىدا ھىچ سۇ قالمىغان بولۇپ، ساھابىلار ئۇسسۇزلۇقتىن ئۆلگىدەك ھالغا كەلگەن ئىدى. بۇنى پۇرسەت بىلگەن مۇناپىقلار: «مۇھەممەت ھەقىقەتەن پەيغەمبەر بولغان بولسا، دۇئا قىلىپ يامغۇر ياغدۇرغان بولاتتى» دەپ سۆز-چۆچەك تارقىتىشقا باشلىدى. بۇ ئۆسەك سۆزلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قۇلىقىغىچە يېتىپ كەلدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مۇبارەك قوللىرىنى ئېچىپ ئاللاھ تائالاھقا يامغۇر ياغدۇرۇش ئۈچۈن دۇئا قىلىشقا باشلىدى. ئىسسىق ۋە بۇلۇتسىز ھاۋادا بىردىنلا بۇلۇتلار پەيدا بولۇپ قاتتىق يامغۇر يېغىشقا باشلىدى. ساھابىلار سۇ قۇتىلىرىنى تولدۇرۇپ ھايۋانلىرىنى سۇغاردى ۋە تاھارەت ئالدى. يامغۇر توختاپ بۇلۇتلار تارقالغاندا، يامغۇرنىڭ پەقەت مۇسۇلمان قوشۇنىنىڭ ئۈستىگە ياققانلىقى مەلۇم بولدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ۋە ساھابىلار تەكبىر ئوقۇپ ئاللاھ تائالاھقا تەشەككۈر ئېيتتى. ساھابىلار مۇناپىقلارغا: ئەمدى گۇمان قىلغۇدەك بىر يەرىڭلار قالمىدى. ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىمان ئېيتىپ سالىھ مۇسۇلمانلاردىن بولۇڭلار!... دىدى. ئەمما ھاياسىز مۇناپىقلار: ھىچقانداق بىر ئىش بولمىدىكى؟... بىر بولۇت كېلىپ ئۆتۈپ كەتتى خالاس، دەپ جاۋاپ بېرىشتى.

ئاچلىق ھۆكۈم سۈرىۋاتقان بولۇپ، ئىككى كىشى بىر خورمىنى بۆلۈپ يەيدىغان ۋەزىيەت پەيدا بولدى. پىشقىرىم ئىسسىق ۋە ئۇسسۇزلۇقتىن چاڭقىغان بولىشىغا قارىماي، تەبۇككە يېقىنلاشتى. ھەببى ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز: «خۇدايىم بۇيرىسا ئەتە تاڭ سەھەر بىلەنلا تەبۇك ۋادىسىغا يېتىپ بارىمىز. مەن كەلگىچە ھىچكىم سۇغا قول تىقمىسۇن» دىدى. ئەتىسى ئەتىگەندە ئۇ يەرگە يېتىپ كەلدى، بۇلاقتا سۇ تولىمۇ ئاز ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇ سۇدىن ئازىراق ئېلىپ بىر قۇتىغا قۇيدى ۋە مۇبارەك قولىنى سۇغا تىقىپ دۇئا قىلدى. ئاندىن كېيىن سۇنى بۇلاققا تۆكتى. شۇنىڭ بىلەن سۇ جىقىيىشقا باشلىدى. ئوتتۇز مىڭ كىشلىك ئىسلام قوشۇنى ئىچكۈدەك سۇ چىقىشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۆجىزىسى بولغان بۇ سۇ، ھەر تەرەپنى سۇغاردى. ئۇ ئەتراپ يېپيېشىل بىر سەھراغا ئايلىنىپ بەرىكەتكە تولدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ۋە ئۇنىڭ مۇبارەك ئاسخابى تەبۇككە كەلگەن ۋاقىتتا، بىزانىسلار بىلەن ئاملە، لاھىم ۋە جۆزامەدەك خىرىستىيان ئەرەپ قەبىلىلەردىن بىرلەشكەن رۇم قوشۇنىنى ئۇچىراتمىدى. چۈنكى مۆتەدە ئۈچ مىڭ كىشلىك ئىسلام قوشۇنىغا يۈز مىڭ كىشلىك رۇم قوشۇنى يېڭىلگەن ئىدى. ھازىر ئۇلارغا ئوتتۇز مىڭ كىشلىك ئىسلام قوشۇنى يۈرۈش قىلغان بولۇپ، قوماندان كائىناتنىڭ سۇلتانى مۇھەممەت پەيغەمبەر ئىدى. رۇملار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆزى قوشۇن تارتىپ كەلگىنىنى ئاڭلاپ ئۆزلىرىگە قاچىدىغان يەر ئىزدەپ يۈرگەن ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئاسخابى بىلەن تىل بىرىكتۈرۈپ تەبۇكتىن ئۇزاق يەرگە كەتمىدى. بۇ چاغدا بۇ ئەتراپتا ياشايدىغان بەزى قەبىلە ۋە دۆلەتلەر بىخەتەرلىكىدىن ئەنسىرەپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەلچى ئەۋەتىپ باج تۆلەش ئارقىلىق پاناھلىق تىلىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇلارغا مەرھەمەت قىلىپ تەكلىپلىرىنى قوبۇل قىلدى. ئۇلار بىلەن ئايرىم-ئايرىم سۈلھى تۈزۈپ تىنچلىقتا بىللە ئۆتىدىغانلىقىغا كاپالەت بەردى.

## توزاق...

كائىناتنىڭ سۇلتانى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، يىگىرمە كۈنگە يېقىن دۈشمەننى ساقلىدى. تەبۇكتە ئاسخابى كېرەم بىلەن نۇرغۇنلىغان سۆھبەتلەرنى ئۆتكۈزۈپ كۆڭۈللىرنى نۇر دەرياسى بىلەن يۇيۇپ چىقتى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ قەلبىدە قايناپ تاشقان ھۇزۇر ۋە بەرىكەتلەر ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرىگە ئېقىپ كىردى. ئۇنىڭ ھۇزۇر بېغىشلىغۇچى سۆھبەتلىرىدىن بىرىدە: «پەيغەمبەر: سىلەرگە ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ۋە شەرەپلىكىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ دىدى. ساھابىلار: قېنى ئېيتىپ بېرىڭ يا رەسۇلۇللاھ! دىدى. پەيغەمبەر: ئىنسانلارنىڭ ئەڭ خەيرلىك بولغىنى، ئېتىنىڭ ئۈستىدە ياكى تۆگىسىنىڭ ياكى ئىككى پۇتى بىلەن سەپەر قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغان تەغدىرىدىمۇ، ئەڭ ئاخىرقى نەپىسى قالغۇچە ئاللاھ تائالاھ ئۈچۈن يولغا چىقىشقا تىرىشقان ئىنسانلاردۇر. ئىنسانلارنىڭ ئەڭ يامىنى بولسا ئاللاھ تائالاھنىڭ كىتابىنى ئوقۇپ تۇرۇپ ئۇنىڭدىن پايدا ئالالمىغان كىشلەردۇر» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، شىپەتلىك توغۇرلۇق سوئال سورىغان بىر كىشىگە: «پەتتە قات كۆكنىڭ ئېگىسى بولغان ئاللاھ تائالا ھەققا قەسەم قىلايكى، شېھىتلار قىيامەت كۈنى بويىندا قىلىچلىرىنى ئاسقان ھالدا كېلىدۇ. نۇردىن ياسالغان مۇنبەرلەرنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرغان بولىدۇ» دېدى.[256]

تەبۇكتىن مەدىنىگە قايتىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىۋاتقان پەيتتە، ئاچلىقتا بەرداشلىق بېرەلمىگۈدەك ھالغا كېلىپ قالغان ساھابىلار ئەھۋاللىرىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئېيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ ئېشىپ قالغان يېمەكلىك قالدۇقلىرىنى بىر تېرە دەستىرخان ئۈستىگە قويغۇزدى، بۇ يېمەكلىك قالدۇقلىرى، بىر كورىنى ئاران تولدۇردى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، تاھارەتنى يېڭىلاپ ئىككى رەكەت ناماز قىلدى. نامازدىن كېيىن قوللىرىنى ئېچىپ يەيدىغان نەرسىلىرىنىڭ بەرىكەتلىك بولىشى ئۈچۈن دۇئا قىلدى ۋە ئاسخابىغا قاچىلىرىنى ئېلىپ كېلىشنى ئەمىر قىلدى. بۇ زور قوشۇننىڭ پۈتۈن قاچا-قۇچىلىرى تولدۇرۇلغان ھالەتكە كەلدى. بۇنىڭ بىلەن بىرگە دەستىرخاندىكى يېمەكلىكلەرنى پۈتۈن ساھابىلار يەپ تۈگىتەلمىدى. يېمەكلىكلەر شۇ پېتى تۇراتتى.

مۇجاھىتلار تەبۇكتىن ئايرىلىپ مەدىنە يولىنى تۇتقان ئىدى. بىر كۈنى كېچىدە مۇناپىقلار بىر-بىرى بىلەن مەسلىھەتلىشىپ، قايتىش يولىدىكى بىر تار جىلغىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن سۇيقەست پىلانلاپ بۆكتۈرمە قويدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تۆگىسىنىڭ چۇلۋۇرىنى ھەزرىتى ئاممار بىن ياسەر تۇتۇپ ماڭغان ئىدى. ئارقىسىدا بولسا ھەزرىتى ھۇزەيفە بىن يەمان مۇھاپىزەت قىلىپ كېلىۋاتاتتى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، مۇناپىقلارنىڭ سۇيقەست پىلانلاپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆلتۈرمەكچى بولغانلىقىنى ئەپەندىمىزگە خەۋەر قىلدى. رەسۇل ئەكرەم سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز ئۇ يەرگە يېقىنلاشقاندا، مۇناپىقلار يۈزلىرىگە نىقاپ تاقاپ ھۇجۇمغا ئۆتتى. ھەزرىتى ھۇزەيفە: «ئەي ئاللاھ تائالاھنىڭ دۈشمەنلىرى!» دەپ قولىدىكى كالتەك بىلەن مۇناپىقلارنى ۋە ئۇلارنىڭ ھايۋانلىرىنى ئۇرۇشقا باشلىدى. باشقىلارنىڭ سېزىپ قېلىشىدىن قورققان بۇ مۇناپىق گۇرۇھى دەرھال ئۆزلىرىنى چەتكە ئېلىپ ئەسكەرلەرنىڭ ئىچىگە قېتىلىپ كىرىۋالدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ ئىسىملىرىنى بىر-بىرلەپ ھەزرىتى ھۇزەيفەگە ئېيتىپ بەرگەندىن كېيىن ھەرگىزمۇ باشقىلارغا سۆزلەپ بەرمەسلىكىنى تەكىتلىدى.

بۇ ۋەقەدىن خەۋەر تاپقان ئۇسەيد بىن خۇداير ھەزرىتلىرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: «جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ئۇلارنى ماڭا ئېيتىپ بەرگىن كاللىسىنى كېسىپ ئالدىڭغا ئېلىپ كېلەي!» دەپ يالۋۇردى. ئەمما رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇنىڭ سۆزىگە قوشۇلمىدى.[257]

## مەسچىد دىرار

نەتىجىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئۇنىڭ قەھرىمان ئاسخابى، بىزانىسلارنىڭ كۆزىنى قورقۇتۇپ، ئۇلارنىڭ ھەيۋىسىنى يەرگە ئۇرغاندىن كېيىن، نۇرلۇق مەدىنىگە يېقىنلاشتى. كائىناتنىڭ سۇلتانى مەدىنىگە ئەڭ يېقىن بولغان زىئەۋان دىگەن يەردە ئاسخابىغا قارارگاھ قۇرۇشنى ئەمىر قىلدى. ساھابىلار دەم ئېلىۋاتقاندا بىر قانچە مۇناپىق كېلىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى مەسچىت دىرارغا تەشرىپ قىلىشقا دەۋەت قىلدى. مەسچىت دىرار كۇبا دىگەن يەردە ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان ۋاقىتتا كۇبادا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تەرىپىدىن سېلىنغان تۇنجى مەسچىتنىڭ قارشى تەرىپىدە مۇناپىقلار تەرىپىدىن ياسالغان ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئاسخابى بىلەن تەبۇككە ماڭغان ۋاقىتتا مۇناپىقلار ھۇزۇرىغا كېلىپ: «يا رەسۇلۇللاھ! بىر يېڭى مەسچىت سالدۇق، قەدەم تەشرىپ قىلىپ بىزگە ناماز قىلدۇرغان بولسىڭىز؟!» دىگەن ئىدى. پەقەت سەپەر ۋاقتى بولغانلىقى ئۈچۈن ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئۇلارغا تەبۇكتىن قايتقاندىن كېيىن كىرىشى مۇمكىن ئىكەنلىكىنى ئېيتقان ئىدى. مۇناپىقلارنىڭ مەقسىتى بولسا، مۇسۇلمانلارنى بۆلۈش، ئۆز مەقسەتلىرىگە يېتىش، پىتنە-پاسات تارقىتىپ مۇسۇلمانلارنى بىر-بىرىگە دۈشمەن قىلىش ئىدى. ھەتتا بىزانىس ئەسكەرلىرىنى مەدىنىگە چاقىرىپ كېلىپ، بۇ مەسچىتتە ساقلىغان قورال-ياراقلىرى بىلەن ئۇلارغا ياردەم بەرمەكچى بولغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئۇ يەردە ناماز قىلدۇرۇش ئارقىلىق مەسچىت دىرارنى مۇقەددەس بىر جايغا ئايلاندۇرۇپ، مۇسۇلمانلارنى ئۇ يەردە ناماز قىلىشنى چوڭ بىر ئىش ھالىتىگە كەلتۈرۈپ، مۇناپىقلارنىڭ دىيىغا ئۇسۇل ئويناتماقچى بولغان ئىدى...

ئالەملەرنىڭ پەخرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز، مۇناپىقلارنىڭ بۇ قارارىنى قوبۇل قىلىپ، ئۇ يەرگە بېرىشقا ماقۇل بولغان ئىدى. ئاللاھ تائالا تەۋبە سۈرىسىنىڭ 108~107-ئايەتلىرىنى نازىل قىلىپ، ئىشنىڭ ھەقىقى ماھىيىتىنى پەيغەمبەر

---

[256] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 1018، II.
[257] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، 1040، II.

ئەپەندىمىزگە بىلدۈردى. بۇنىڭ بىلەن ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى، مالىك بىن دۇھشۇم بىلەن ئاسىم بىن ئادىغا: «شۇ خەلقى زالىم بولغان مەسچىتكە بېرىپ ئۇنى ئۆرىگەندىن كېيىن ئوت قويىۋېتىڭلار!» دىدى. ئۇلار ناماز شام بىلەن خۇپتەننىڭ ئارىسدا ئۇ يەرگە كېلىپ مەسچىتنى ئۆرۈپ ئوت قويىۋەتتى. مۇناپىقلار بىر ئېغىز زۇۋان سۈرمىدى.[258]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئۇنىڭ مۇبارەك ئاسخابىنىڭ كېلىدىغانلىقىنى تۇيغان مەدىنە خەلقى دەرھال تەييارلىق قىلىپ ئۇلارنى كۈتىۋېلىشقا تەييارلاندى...

سۆيۈملۈك پەيغەمبەرىمىز تەبۈك سەپىرىدىن قايتىپ ئىككى ئاي ئۆتكەندىن كېيىن مۇناپىقلارنىڭ كاتتىۋشى ئابدۇللاھ بىن ئۇبەييى ئۆلدى. ئۇ كۈندىن باشلاپ مۇناپىقلارنىڭ ئىتتىپاقى بۇزۇلۇپ تارقىلىپ كەتتى. شۇنداق قىلىپ ئەرەب يېرىم ئارىلىدا مۇشرىكلەرنىڭ ۋە يەھۇدىلارنىڭ بېشى ئېزىلىپ، ئىسلامغا قارشى تۇرۇش ۋە ئۇنى توساس ئىشلىرى تۈنجۇقتۇرۇلغان بولدى.

# ۋەدا ھەجى

ئىسلامنىڭ بەش شەرتىدىن بىرسى بولغان ھەج پائالىيىتى ھىجرەتنىڭ توققۇزىنچى يىلى پەرىز قىلىندى. بۇ توغۇرلۇق نازىل بولغان ئايەت كەرىمىدە: «ئۇ يەردە (كەبىدە) ئوچۇق-ئاشكارە ئالامەتلەر، ئىبراھىمنىڭ ماقامى باردۇر. كىم ئۇ يەرگە كىرسە، قىيم-خەتەردىن ساقلىنىدۇ. ئۇنىڭغا بىر يول تاپالىغانلارنىڭ (كۈچى يەتكەنلەرنىڭ) ئۇ يەردە ھەج قىلىشى، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىنسانلارغا قىلغان بىر ھەققى ۋە پەرىزىدۇر. كىم بۇ پەرىزنى ئىنكار قىلسا، شۈبھىسىز ئاللاھ تائالاھ پۈتۈن ئالاملەردىن خەۋەرداردۇر» دەپ بايان قىلدى. (ئالى ئىمران سۈرىسى، 97-ئايەت، مەنىسى)

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ئاللاھ تائالاھنىڭ بۇ ئەمرىنى ئاسخابىغا بىلدۈردى. ئۇ يىلى ھەزرەتى ئابۇبەكرىنى ئۈچ يۈز كىشىلىك ھەج ئۆمىكى بىلەن مەككىگە يولغا سالدى. بۇ ئۆمەككە قاتناشقان ساھابىلار، ھەزرەتى ئابۇبەكرىنىڭ باشچىلىقىدا مەككىگە كەتتى. بۇ چاغدا بەرا سۈرىسىنىڭ تۇنجى ئايەتلىرى نازىل بولدى. بۇ ھەج پائالىيىتى ھەققىدە بەزى ھۆكۈملەر بېكىتىلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بۇلارنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ھەزرەتى ئالىنى مەككىگە ئەۋەتتى.[259] ئۇ ۋاقىتلاردا ئەرەپلەرنىڭ ئۆرۈپ-ئادەتلىرى بويىچە كەڭ تارقالغان بىر قائىدە بولۇپ، بىر قانۇن ياكى قارار ماقۇللانسا ياكى ماقۇللانغان بۇ قارار بۇزۇلسا، بۇ قارارنى ماقۇللىغان كىشى ياكى ئۇنىڭ يېقىنلىرىدىن بىرسى بۇ قارارنى ئېلان قىلىدۇ ياكى يېڭىلايتتى. دەل بۇ ئىش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەزرەتى ئالىنى ھەج ئۆمىكىنىڭ ئارقىسىدىن يولغان سالدى. ھەزرەتى ئالى ئۇلارغا يېتىشىۋېلىپ مەككىگە بىرلىكتە كىردى.[260] ھەزرەتى ئابۇبەكرى بىر خۇتبە ئوقىدى ۋە ھەج ئىبادەتلىرىنى ئېلان قىلدى. سۆيۈملۈك ئاسخابى كېرەم، ئۆگىتىلگەن ئۇسۇل بويىچە ھەج قىلدى. ھەج پائالىيىتى تاماملانغاندىن كېيىن، ھەزرەتى ئالىمۇ مىنادىكى «جەمرەئى ئاكابە» دىگەن يەردە خۇتبە ئوقىدى. بۇ خۇتبىدە ھەزرەتى ئالى: «ئەي ئىنسانلار! مېنى سىلەرگە رەسۇلۇللاھ ئەۋەتتى» دەپ سۆز باشلىدى ۋە بەرائە سۈرىسىنىڭ تۇنجى ئايەتلىرىنى ئوقۇغاندىن كېيىن، «مەن سىلەرگە تۆت نەرسىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ۋەزىپە تاپشۇرۇپ ئالدىم» دىدى. بۇ تۆت تۈرلۈك قارار بولسا:

---

[258] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،529؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،1040؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، III،549،466.

[259] كەتتانى، ئەت-تەراتىبۇل-ئىدارىيە، I،256.

[260] بۇخارى، «مەگازى»، 68؛ «جىزىيە»، 16؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، IV،545~546؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،169؛ كىلائى، ئەل-ئىكتىفا، II،409؛ كەتتانى، ئەت-تەراتىبۇل-ئىدارىيە، I،256.

بىرىنچى: مۆمىنلەردىن باشقا ھېچكىم جەننەتكە كىرەلمەيدۇ.

ئىككىنچى: بۇ يىلدىن باشلاپ ھېچقانداق بىر مۇشرىك كەبىگە يېقىنلىشالمايدۇ.

ئۈچىنچى: ھېچقانداق كىشى كەبىنى يالاڭغاچ زىيارەت قىلالمايدۇ. (ئۇ ۋاقىتلاردا مۇشرىكلەر كەبىنى يالاڭغاچ ھالەتتىمۇ ئىبادەت قىلاتتى)

تۆتىنچى: ھەر قانداق بىر كىشىنىڭ رەسۇلۇللاھ بىلەن بىر ۋەدىلەشمىسى بولسا، مۇددىتى توشقىچە كۈچكە ئىگە بولىدۇ. بۇنىڭدىن باشقىلارغا تۆت ئاي مۆھلەت بېرىلدى. بۇنىڭدىن كېيىن ھېچقانداق بىر مۇشرىك ئۈچۈن كاپالەت ۋە ھىمايە يوقتۇر.

ئۇ كۈندىن باشلاپ ھېچقانداق بىر مۇشرىك كەبىگە كەلمىدى ۋە يالاڭغاچ كەبىنى تاۋاپ قىلمىدى. بۇ خۇسۇسلار بىلدۈرۈلگەندىن كېيىن، نۇرغۇن مۇشرىكلەر مۇسۇلمان بولدى. ھەج ئىشلىرىنى پۈتتۈرگەندىن كېيىن ھەزرىتى ئابۇبەكرى ۋە ھەزرىتى ئالى، يېنىدىكى كىشلەر بىلەن مەدىنىگە قايتىپ كەلدى.[261]

ھىجرەتنىڭ ئونىنچى يىلى ئىسلامىيەت پۈتۈن ئەرەپ يېرىم ئارىلىغا تارقالدى. ئەرەبىستاننىڭ ھەر يېرىدىن ئىنسانلار مەدىنىگە كېلىپ، مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن شەرەپلىنىپ، مەڭگۈلۈك سائادەت يولى ئۈچۈن بىر-بىرى بىلەن مۇسابىقىگە چۈشكەن ئىدى. ئەرەبىستاندا مۇسۇلمانلارغا قارشى تۇرالايدىغان ھېچقانداق بىر كۈچ قالمىغان ئىدى. ئىسلامىيەت ھەر تەرەپكە ھاكىم بولغان ئىدى. پەقەت بىر قىسىم يەھۇدى ۋە خىرىستىيان قەبىلىلەر مۇسۇلمان بولمىغان ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھىجرەتنىڭ ئونىنچى يىلى، خالىت بىن ۋەلىدنى تۆت يۈز كىشلىك مۇجاھىت بىلەن يەمەن ئەتراپىدىكى ھارىس بىن كاب ئوغۇللىرىنى ئىسلامىيەتكە دەۋەت قىلىش ئۈچۈن ئەۋەتتى. خالىت بىن ۋەلىد ھەزرەتلىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەمرى بىلەن بۇ قەبىلىنى ئۇدا ئۈچ كۈن ئىسلامغا دەۋەت قىلدى. ئۇلار دەۋەتنى قوبۇل قىلىپ مۇسۇلمان بولدى. يەنە بۇ يىلدا رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز، نەجرانلىق خىرىستىيانلار بىلەن سۈلھى تۈزدى. مەلۇم ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن بۇلاردىن بەزىلىرى ئۆز خائىشى بويىچە مۇسۇلمان بولدى. شۇ يىلى ھەزرىتى ئالىمۇ، ئاسخابى كېرەملەردىن ئۈچ يۈز كىشى بىلەن، يەمەندىكى مەدلەج قەبىلىسىنى ئىسلامىيەتكە دەۋەت قىلىش ئۈچۈن ئەۋەتىلدى. باشتا قارشى چىقىپ كېيىن مۇسۇلمان بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ يىل، ئىسلام تارقالغان پۈتۈن رايونلارغا ۋالىلارنى بېكىتتى ۋە زەكات توپلاشقا خىزمەتچىلەرنى سايلاپ ئەۋەتتى.

ھىجرەتنىڭ ئونىنچى يىلى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەج ئۈچۈن تەييارلىق قىلدى ۋە مەدىنىدىكى مۇسۇلمانلارنىمۇ ھەج ئۈچۈن تەييارلىق قىلىشقا ئەمىر قىلدى. مەدىنە سىرتىدىكىلەرگىمۇ خەۋەر قىلدى. شۇنداق قىلىپ مىڭلىغان مۇسۇلمانلار مەدىنىگە توپلاندى. تەييارلىقلار پۈتكەندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، زىلكا ئېيىنىڭ يىگىرمە بەشىنچى كۈنى قىرىق مىڭ كىشلىك بىر ھەج ئۆمىكى بىلەن پېشىن نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن، مەككىگە قاراپ يولغا چىقتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: «ئەي ئاللاھىم! بۇنى ماڭا، ئىچىدە مىننەت بولمىغان، كۆز-كۆز قىلىش ۋە شۆھرەتپەرەسلىك بولمىغان، خەيرلىك ۋە ساڭا لايىق بىر ھەج قىلغايسەن!» دەپ دۇئا قىلدى. ئىبراھىمغا كىرىپ جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ خەۋەر بېرىشى بىلەن يۇقىرى ئاۋازدا، لەببەيك ئوقۇشقا باشلىدى. بۇنىڭدا ئاسخابى كېرەمنىڭ قوشۇلۇپ: «ئەمىر قىلغىن! ئاللاھىم ئەمىر قىلغىن! ئەمىر قىلغىن! ساڭا شېرىك يوقتۇر! سېنىڭ ئەمىرىڭگە ئامانەت بولدۇق! ھەمدۇ-سانا، مال-مۈلۈك ۋە نىممەت سېنىڭدۇر! سېنىڭ شېرىكىڭ يوقتۇر!...» دېيىشى بىلەن كۆك ۋە زىمىن لەرزىگە كەلدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز قۇربانلىق ئۈچۈن يۈز تۆگە تەييارلىدى. ئون كۈنلۈك سەپەردىن كېيىن، زىلھەججەنىڭ تۆتىنچى كۈنى مەككىگە يېتىپ كەلدى. يەمەندىن ۋە باشقا يەردىن كەلگەنلەرنىڭ قېتىلىشى بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ سانى بىر يۈز يىگىرمە تۆت مىڭدىن ئېشىپ كەتتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز زىلھەججەنىڭ سەككىزىنچى كۈنى مىناغا، توققۇزىنچى كۈنى ئارافاتقا كەتتى. ئارافاتقا ۋادىسىنىڭ ئوتتۇرلىرىدا پېشىندىن كېيىن، كۇسۋا ئىسمىدىكى تۆگىسىنىڭ ئۈستىدە ۋەدا خۇتبىسى ئوقۇپ ئاسخابى بىلەن ۋىدالاشتى.[262]

---

[261] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،II،974؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،160؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، XVIII،23.

[262] بۇخارى، «ھاچ»، 95؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،173.

# ۋەدا خۇتبىسى

...ئەي ئىنسانلار! سۆزلىرىمنى ياخشى ئاڭلاڭلار! كىم بىلىدۇ، بۇ يىلنىڭ ئاخىرىدىن باشلاپ بۇ يەردە سىلەر بىلەن يەنە قايتا كۆرۈشۈش ئەبەدى نېسىپ بولماي قالامدۇ!

ئىنسانلار! بۈگۈنكى كۈنىڭلار قانچىلىك مۇقەددەس بىر كۈن، بۇ ئايلىرىڭلار قانچىلىك مۇقەددەس بىر ئاي، بۇ شەھرىڭلار مەككە قانچىلىك مۇقەددەس شەھەر بولسا، جانلىرىڭلار، ماللىرىڭلار، ئىپپەت-نومۇسىڭلارمۇ شۇنداق مۇقەددەستۇر ۋە ھەر تۈرلۈك تاجاۋۇزدىن قوغدالغاندۇر.

ئاسخابىم! يېقىن كەلگۈسىدە رەببىڭلارنىڭ دەرگاھىغا بارىسىلەر ۋە بۈگۈنكى پۈتۈن ئىش-ھەركىتىڭلار سورىقىقا تارتىلىدۇ. شۇنىڭغا دىققەت قىلىڭلاركى، مەندىن كېيىن يەنە بۇرۇنقى ئازغۇنلۇقلىرىڭلارغا قايتىپ، بىر-بىرىڭلارغا خەنجەر ئۇرماڭلار! بۇ ۋەسىيەتنى بۇ يەرگە كەلگەنلەر كەلمىگەنلەرگە يەتكۈزۈڭلار! بەلكى بۇ سۆزلەرنى بۇ يەردە تۇرۇپ ئاڭلىمىغان بىر كىشى، بۇ يەردە تۇرۇپ ئاڭلىغان كىشىدىن بەكرەك قاتتىق مۇھاپىزە قىلىشى مۇمكىن.

ئاسخابىم! كىمنىڭ يېنىدا بىر ئامانەت بولسا، ئۇنى ئېگىسىگە بەرسۇن! ھەر تۈرلۈك ئۆسۈم ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى. ھارام قىلىندى. لېكىن ئەسلى قەرىزنى قايتۇرۇش كېرەك. بۇنداق قىلغاندا ھىچ زۇلۇم قىلمايسىلەر ۋە زۇلۇمغىمۇ ئۇچرىمايسىلەر. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرى بىلەن ئۆسۈم ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى. جاھالەتتىن قالغان بۇ ناچار ئادەتلەرنىڭ ھەر خىلى ئايىقىمنىڭ ئاستىدا قالدى. مەن تۇنجى بولۇپ ۋاز كەچكەن ئۆسۈم بولسا، ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ئوغلى (تاغامنىڭ ئوغلى) ئابباسنىڭ ئۆسىمدۇر.

ئاسخابىم! جاھالەت دەۋرىدىن قالغان قان داۋاسىمۇ ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى. مېنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرغان تۇنجى قان داۋارىم ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ نەۋرىسى (تاغامنىڭ ئوغلى) رەبىئانىڭ قان داۋاسىدۇر.

ئەي ئىنسانلار! ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن ھارام قىلىنغان ئايلارنىڭ ئورنىنى ئالماشتۇرماق، شۈبھىسىزكى چوڭ ئازغۇنلۇقتۇر. بۇ كاپىرلارنىڭ ئۆزىنى توغرا يولدىن چىقارغىنىغا ئوخشاش بىر ئىشتۇر. بىر يىل ھالال قىلىپ قوبۇل قىلغان ئاينى، يەنە بىر يىلى ھارام قىلىپ ئېلان قىلىشىدۇ. جانابى ئاللاھنىڭ ھارام ۋە ھالال قىلغانلىرىنى ئۆز خائىشىغا قاراپ ئۆزگەرتىۋالىدۇ. ئۇلار ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۆزلىرىگە ھارام قىلغانلارنى ھالال، ھالال قىلغانلارنى ھارام قىلىپ ئۆزگەرتىۋالىدۇ.

ھىچ گۇمان يوقكى، زامان ئاللاھ تائالاھنىڭ ياراتقان كۈندىكى شەكىلگە ۋە نىزامىغا قايتىدىن كەلدى.

ئەي ئىنسانلار! بۈگۈن شەيتان، سىلەرنىڭ بۇ تۇپراقلىرىڭلاردا قايتىدىن باش كۆتۈرش كۈچىنى مەڭگۈلۈك يوقاتتى. پەقەت سىلەر مېنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرغان بۇ ئىشلىرىم سىرتىدىكى، كىچىك ھېساپلىغان ئىشلاردا ئۇنىڭغا ئەگىشىپ قالىسىلەر. بۇ شەيتاننى خوش قىلىشقا يېتىدۇ خالاس. دىنىڭلارنى قوغداش ئۈچۈن بۇ گۇناھلاردىن ساقلىنىڭلار!

ئەي ئىنسانلار! ئاياللارنىڭ ھەق-ھوقۇقلىرىنى قوغداشتا ۋە بۇ خۇسۇستا ئاللاھ تائالاھتىن قورقىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلىمەن. سىلەر ئاياللىرىڭلارنى ئاللاھ تائالاھنىڭ ئامانىتى قىلىپ ئالدىڭلار. ئۇلارنىڭ ئىپپەت-نومۇسىنى ئاللاھ تائالاھقا ۋەدە بەرگەن ئاساستا قوغداڭلار. سىلەرنىڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىدە ھەققىڭلار، ئاياللارنىڭمۇ سىلەرنىڭ ئۈستىڭلاردىن ھەققى باردۇر. سىلەرنىڭ ئاياللار ھەققىدىكى ھەققىڭلار بولسا، ئۇلارنىڭ ئائىلە مەھرەملىرىنى سىلەر ياخشى كۆرمىگەن ھېچقانداق كىشىگە چەينەتمەسلىكىڭلار. ئەگەر سىلەر رازى بولمىغان ھەر قانداق بىر كىشىنى ئائىلەڭلارغا ئېلىپ كىرسە، ئۇلارنى يېنىك ئۇرۇڭلار. ئاياللارنىڭ سىلەرنىڭ ئۈستىڭلاردىكى ھەققى بولسا، دىنى قائىدىلەرگە ئۇيغۇن بولغان بىر شەكىلدە، سىلەرنى يېمەك-ئىچمەك، كىيىم-كېچەكلەر بىلەن تەمىنلىشىدۇر.

ئەي مۆمىنلەر! سىلەرگە بىر ئامانەت قالدۇردۇم. ئۇنىڭغا چىڭ يېپىشساڭلار يولدىن ئازمايسىلەر. ئۇ ئامانەت ئاللاھ تائالاھنىڭ كىتابى قۇرئان-كەرىمدۇر. (باشقا بىر رىۋايەتتە سۈننىتىم ۋە ئەھلى بەيتىم، دەپ بىلدۈرگەن)

ئەي مۆمىنلەر! سۆزلىرىمنى ياخشى ئاڭلاڭلار ۋە ئۇنى قوغداڭلار! مۇسۇلمان، مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىدۇر. پۈتۈن دۇنيادىكى مۇسۇلمانلار قېرىنداشتۇر. دىن قېرىندىشىڭلارغا ئائىت بولغان ھەر قانداق بىر ھەققە تاجاۋۇز قىلماڭلار. بۇ باشقا بىرسىگە ھارامدۇر. ئەگەر ئۇ كۆڭلى خالاپ بەرگەن بولسا باشقا. ئاسخابىم! نەپسىڭلارغا زۇلۇم قىلماڭلار، ئۆزەڭلارنىڭ ئۈستىدىنمۇ ھەققىڭلار باردۇر.

ئەي ئىنسانلار! ئاللاھ تائالاھ، ھەر بىر ھەق ئىگىسىگە ھەققىنى (قۇرئان-كەرىمدە) بەردى. ۋارىسلارغا، ۋەسىيەتتە لازىم يوقتۇر. بالا كىمنىڭ ئۆيىدە تۇغۇلغان بولسا، ئۇنىڭغا ئائىتتۇر. زىنا قىلغانلار ئۈچۈن يوقسۇللۇق باردۇر. دادىسىدىن باشقا بىر قانغا مەنسۇپ بولغان نەسەپسىز، يولدىشىدىن باشقىسىغا باغلانغان نانكور، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئازابىغا، پەرىشتىلەرنىڭ ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ لەنەت قىلىشىغا ئۇچۇرسۇن. جانابى ئاللاھ بۇنداق ئىنسانلارنىڭ تۆۋبىلىرىنى، ئادالەت ۋە شاھادەتلىرىنى قوبۇل قىلمايدۇ.

ئەي ئىنسانلار! رەببىڭلار بىردۇر. داداڭلارمۇ بىردۇر. ھەممىڭلار ئادەمنىڭ ئوغۇل-قىزلىرى. ئادەم بولسا توپىدىن يارالغاندۇر. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئالدىدا ئەڭ قىممەتلىك بولغىنىڭلار، تەقۋا ئىگىلىرىدۇر. ئەرەپنىڭ، ئەرەپ بولمىغانلاردىن بىر ئۈستۈنلىكى يوقتۇر. ئۈستۈنلۈك پەقەت تەقۋا ئەھلىگە ئائىتتۇر.

ئەي ئىنسانلار! يېقىن كەلگۈسىدە مېنى سىلەردىن سورايدۇ، نىمە دەيسىلەر؟!... ئاسخابى كېرەم: ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى تەبلىق قىلدىڭ، ۋەزىپەڭنى ئادا قىلدىڭ، بىزگە ۋەسىيەت ۋە نەسىھەت قىلدىڭ، دەپ شاھادەت كەلتۈرىمىز، دىدى. بۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز مۇبارەك شاھادەت بارمىقىنى جامائەتنىڭ ئۈستىگە توغۇرلاپ: شاھىت بولغىن يا ئاللاھ! شاھىت بولغىن يا ئاللاھ! شاھىت بولغىن يا ئاللاھ! دىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ۋەدا خۇتبىسىنى ئوقۇغان كۈن، مائىدە سۈرىسىنىڭ، «بۈگۈن دىنىڭلارنى سىلەر ئۈچۈن كامالەتكە يەتكۈزدۈم. سىلەرگە بولغان نىممەتلىرىمنى تاماملىدىم ۋە سىلەرگە ئىسلام دىنىنى دىن قىلىپ بېكىتىشتە رازى بولدۇم!...» دىگەن مەنىدىكى 3-ئايەت كەرىمى نازىل بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ ئايەت كەرىمنى، ئاسخابى كېرەمگە ئوقۇپ بېرىشى بىلەن ھەزرەتى ئابۇبەكرى يىغلاشقا باشلىدى. ئاسخابى كېرەم ئۇنىڭ يىغلاش سەۋەبىنى سورىغاندا، ھەزرەتى ئابۇبەكرى: «بۇ رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاپاتىغا ئاز قالغانلىقىنىڭ ئالامىتىدۇر. ئۇنىڭ ئۈچۈن يىغلاۋاتىمەن» دىدى.[263] رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز مەككىدە ئون كۈن قېلىپ، ۋەدا ھەجىنى قىلدى ۋە ۋەدا تاۋۇپى قىلىپ مەدىنىگە قايتتى. ۋەدا ھەجىدىن كېيىن، ئاسخابى كېرەملەر كەلگەن يەرلىرىگە كەتتى ۋە بۇ خۇتبىنى ئۇ يەرلەردىكى مۇسۇلمانلارغا يەتكۈزدى.

ھىجرەتنىڭ ئونىنچى يىلىدا يۈز بەرگەن بىر ۋەقە بولسا، پەيغەمبەرلىكنى ئىيلان قىلغان يالغانچىلارنىڭ ئوتتۇرغا چىقىشىدۇر. بۇلاردىن بىرى يەمەنلىك ئەسۋەدى ئانسى ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئەمرى بىلەن ئەسۋەدى ئانسى يەمەندىكى مۇسۇلمانلار تەرىپىدىن ئۆيىدە ئۆلتۈرۈلدى... (يەنە بىرسى بولسا، مۈسەيلەمەتۈل كەززاب ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، ھەزرەتى ئابۇبەكرى، مۈسەيلەمەگە ھەزرەتى خالىت بىن ۋەلىد باشچىلىقىدا بىر قوشۇن ئەۋەتتى. مۈسەيلەمە، ۋاھشى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) ھەزرەتلىرى تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلدى.[264]

---

[263] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،603.

[264] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،863؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، XIII،404.

بايلىقا قىزىقماي پېقىرنى سۆيەتتى، پەخىرلىنەتتى ھەم،
قىلىپ مىسكىنلەرنى ئۆز قېرىنداشى ئۇ كېرەم كانى .

ياماقلار سېلىپ كىيىمىگە چورۇقلار كىيىپ ھەتتا،
بېرىپ ھەر كېسەلگە دەرمان بولۇردى ئۇ كەرەم كانى.

ھەم ئائىلە خىزمەتلىرىنى ئۆزى قىلاتتى خوش،
پۈتۈن مۈشكۈللەرنى قىلاتتى ئاسان ئۇ كەرەم كانى.

ئەگەر ئارپا نېنى ۋە يېسمۇق شورپىسى ئۈچۈن،
چاقىرىلسا مېھمان بولۇپ باراتتى ئۇ كەرەم كانى.

مىنەردى گاھ تۆگە گاھ ئات گاھى خېچىر گاھ ئىشەك،
يالاڭ ئاياغ يۈرەردى گاھ ئۇ سۇلتان ئۇ كەرەم كانى.

# ۋاپاتى

ھىجرەتنىڭ ئون بىرىنچى يىلى ئىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام بۇ يىل كەلگەندە قۇرئان-كەرىمنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە باشتىن ئاخىر ئىككى قېتىم ئوقۇپ بەردى. ھالبۇكى ئۇنىڭدىن بۇرۇنقى يىللاردا بىر قېتىم ئوقۇغان ئىدى. ئالەملەرنىڭ پەخىرى سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئەڭ ئاخىرقى قېتىم تەبلىق قىلغان، «ئاللاھ تائالاھنىڭ ياردىمى ۋە زەپەر كۈنى كېلىپ، ئىنسانلارنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىغا توپ-توپ بىلەن كىرگىنىنى كۆرگەندە، رەببىڭگە ھەمدۇ-سانا ئوقىغىن! ئۇنىڭدىن گۇناھلىرىڭنى تىلە! چۈنكى ئۇ تۆۋبىلەرنى قوبۇل قىلىدۇ» دىگەن مەنىدىكى ناسىر سۈرىسىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر: «يا جەبرائىل! مەن ئۆلۈم كۈنۈمنىڭ كەلگەنلىكىنى ھىس قىلىۋاتىمەن» دىدى. شۇنىڭ بىلەن جەبرائىل: «ئاخىرەت، سېنىڭ ئۈچۈن دۇنيادىن بەكىرەك گۈزەلدۇر. رەببىڭ ساڭا رازى بولدۇم دىگەنگە قەدەر، سەن ئارزۇ قىلغان ھەممە نەرسىنى بېرىدۇ» دىدى. (دۇخا سۈرىسى، 5~4-ئايەت، مەنىسى)

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇ كۈنى مەدىنىدىكى پۈتۈن ئاسخابى كېرەملەرنىڭ پېشىن نامىزىدا مەسچىتكە كېلىشى ھەققىدە خەۋەر ئەۋەتتى. ئالەملەرنىڭ پەخىرى ناماز قىلدۇرغاندىن كېيىن، خۇتبىگە چىقتى. بۇ شۇنداق بىر خۇتبە ئىدىكى، بۇ خۇتبىنى ئاڭلىغان ساھابىلارنىڭ يۈرەكلىرى تىترەپ، كۆزلىرىدىن ياش چىقىپ كەتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي ئىنسانلار! مېنى سىلەرنىڭ پەيغەمبەرىڭلار دەپ بىلسىلەر، ماڭا قانداق قارايسىلەر؟ دەپ سورىدى. ئاسخابىلار: يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالاھ ساڭا بىزدىن چەكسىز خەيرلەر ئېھسان قىلسۇن. سەن بىز ئۈچۈن شەرەپلىك بىر ئاتا، ھەر دائىم نەسىھەت قىلىدىغان شەپقەتلىك قېرىنداشتەك ئىدىڭ. ئاللاھ تائالاھ ساڭا تاپشۇرغان پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسنى يەرىگە كەلتۈردۈڭ. ساڭا ۋەھى قىلىنغانلارنى بىزگە يەتكۈزدۈڭ. رەببىڭنىڭ يولىدا، ئىسلامغا ھىكمەت ۋە گۈزەل نەسىھەتلەر بىلەن دەۋەت قىلدىڭ ۋە ئىسلامغا چاقىردىڭ. ئاللاھ تائالاھ ساڭا ئەڭ گۈزەل، ئەڭ ئۇلۇغ مۇكاپاتلارنى بەرسۇن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي مۆمىنلەر! كىمنىڭ مەندە ھەققى بولسا قېشىمغا كەلسۇن. قىيامەت كۈنىدىن بۇرۇن مەندىن ئالسۇن، دىدى. ئەمما ھەققىنى ئېلىش ئۈچۈن ھىچقانداق بىر كىشى چىقمىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، يەنە ئىككى قېتىم ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن: ھەققى بارلار كېلىپ ئالسۇن، دىدى. بۇ سۆزلەردىن كېيىن ئاسخابى كېرەملەردىن يېشى چوڭىراق بولغان ھەزرەتى ئۇكاشە ئورنىدىن تۇردى. رەسۇلۇللاھنىڭ ھۇزۇرىغا بېرىپ: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! تەبۈك ئۇرۇشىدا سەن بىلەن بىللە ئىدىم. تەبۈكتىن قايىتقان ۋاقىتتا سېنىڭ تۆگەڭ بىلەن مېنىڭ تۆگەم يان-يېنىغا كەلگەندە، مەن تۆگەمدىن چۈشۈپ، ساڭا يېقىنلاشتىم. مەقسىتىم بولسا، مۇبارەك تېنىڭنى سۆيۈش ئىدى. ئۇ ۋاقىت سەن قامچاڭ بىلەن مېنىڭ دۈمبەمگە ئۇردۇڭ. نىمە ئۈچۈن ئۇرغانلىقىڭنى بىلمەيمەن، دىدى. پەيغەمبەر: يا ئۇكاشە! ئاللاھ تائالاھ سېنى پەيغەمبىرىڭنىڭ قەستەن ئۇرىشىدىن ساقلىسۇن. يا بىلال! قىزىم پاتىمەنىڭ ئۆيىگە بارغىن. ئۇ قامچىنى ماڭا ئېلىپ كەلگىن، دىدى. ھەزرەتى بىلال مەسچىتتىن چىقتى. يول بويى رەسۇلۇللاھ ئۆزىگە قىساس ئالدۇرىدىغان بولدى دەپ ھەيران قالغان ئىدى. ئۆيگە يېتىپ بېرىشى بىلەن ئىشكىنى چەككەندىن كېيىن: ئەي رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك قىزى، ماڭا رەسۇلۇللاھنىڭ قامچىسىنى بەر،

دىدى. ھەزرىتى پاتىمە: يا بىلال! ھازىر، يە ھەج زامانى يە ئۇرۇش ۋاقتى بولمىسا، دادام قامچىنى نىمە قىلىدىكەن؟ دەپ سورىدى. ھەزرىتى بىلال: ئەي پاتىمە! خەۋىرىڭ يوقمۇ؟ رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭ بىلەن قىساس ئالغۇزىدىكەن، دىدى. ھەزرىتى پاتىمە: يا بىلال! رەسۇلۇللاھتىن قىساس بىلەن ھەققىنى ئالىدىغانغا كىمنىڭ كۆزى قىيىدىكەن، ئەگەر ئۇ تەلەپ قىلغان بولسا بېرەي. ھەسەن بىلەن ھۈسەنگە ئېيتقىن، قىساسنى كىم ئالىدىغان بولسا، شۇ كىشىنىڭ ئۆزى ئالسۇن. ئۇ زات قىساسنى ھەسەن بىلەن ھۈسەندىن ئالسۇن، ھەرگىزمۇ رەسۇلۇللاھتىن قىساس ئالغۇزمىسۇن، دەپ ھەزرىتى بىلالغا تەكرار-تەكرار جېكىلىدى. ھەزرىتى بىلال مەسچىتكە كەلگەندىن كېيىن قامچىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇكاشەگە بەردى. ئابۇبەكرى ۋە ئۆمەر ئەھۋالنى كۆرىشى بىلەن: ئەي ئۇكاشە! مانا بىز يېنىڭدا تۇرۇپتۇق، ھەققىڭنى بىزدىن ئالغىن، ئۆتۈنۈپ قالايلى، رەسۇلۇللاھتىن ئالمىغىن، دەپ يالۋۇردى. بۇنىڭ بىلەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى ئابۇبەكرىگە: ئەي ئابۇبەكرى! سەن يول قويغىن، ئارىمىزغا كىرمىگىن، ئاللاھ تائالاھ سىلەرنىڭ ئۇلۇغ مەرتىۋەڭلارنى بىلىپ تۇرۇپتۇ، دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى ئالى ئورنىدىن تۇردى ۋە: ئەي ئۇكاشە! رەسۇلۇللاھنى ئۇرۇشڭغا كۆڭلۈم چىدىمايدۇ، خالىساڭ كېلىپ دۈمبەمگە ياكى قورسىقىمغا ئۇر، قانچىلىك ئۇرساڭ مەن رازى. رەسۇلۇللاھقا چېقىلما! دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي ئالى سەنمۇ جايىڭدا ئولتۇرغىن، ئاللاھ تائالاھ سېنىڭ ئۇلۇغ مەرتىۋەڭنى بىلىپ تۇرۇپتۇ، دىدى. بۇ قېتىم ھەزرىتى ھەسەن بىلەن ھۈسەن ئورنىدىن تۇردى ۋە: ئەي ئۇكاشە! سەنمۇ بىلىسەن بىز رەسۇلۇللاھنىڭ نەۋرىلىرى، شۇنىڭ ئۈچۈن بىزدىن قىساس ئالساڭ ئۇنىڭدىن ئالغاندەك بولىسەن. ھەققىڭنى بىزدىن ئالغىن. ئۆتۈنۈپ قالايلى رەسۇلۇللاھنى ئۇرمىغىن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا: سىلەرمۇ ئولتۇرۇڭلار! سىلەر ئىككى كۆزۈمنىڭ خوشاللىق نۇرى، دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر: ئەي ئۇكاشە! كەل مېنى ئۇرغىن، دىدى. ھەزرىتى ئۇكاشە: ئەي رەسۇلۇللاھ! سەن مېنى ئۇرغاندا دۈمبەم ئوچۇق ئىدى، دىدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەرىمىز مۇبارەك دۈمبىسىنى ئاچتى. بۇ ئەسنادا ئاسخابى كېرەم قىيا-چىيا بولۇپ كەتتى. ئۇلار: يا ئۇكاشە! پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك دۈمبىسگە راستىنلا ئۇرامسەن؟ دېيىشتى. ھەممەيلەن پەرىشان ھالدا ساقلاپ تۇراتتى. ھەزرىتى ئۇكاشە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دۈمبىسىدىكى پەيغەمبەرلىك تامغىسىنى كۆرۈشى بىلەن تۇيۇقسىزلا: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ھەققىمنى ئېلىش ئۈچۈن سېنىڭ مۇبارەك دۈمبەڭگە ئۇرۇشقا، سەندىن قىساس ئېلىشقا كىمنىڭ كۈچى يېتىدۇ، بۇنىڭغا كىم جاسارەت قىلالايدۇ؟ دىگىنىچە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك پەيغەمبەرلىك تامغىسى بېسىلغان يەرنى قېنىپ سۆيۈۋالدى. بۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: يا ئۇرىسەن ياكى ئەپۇ قىلىسەن، دىدى. ئۇكاشە ھەزرىتلىرى: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! سېنى كەچۈردۈم، ئەجىبا ئاللاھ تائالاھ مېنى قىيامەت كۈنى ئەپۇ قىلارمۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: كىم مېنىڭ جەننەتتىكى دوستۇمنى كۆرۈشنى خالىسا، بۇ مويسىپىت كىشىگە قارىسۇن، دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك سۆزلىرىنى ئاڭلىغان ئاسخابى كېرەم، ئۇكاشەنىڭ پىشانىسىگە سۆيۈشكە باشلىدى. ساھابىلار: «سەن نەقەدەر بەختلىك! سەن نەقەدەر بەختلىك! ئەي ئۇكاشە! رەسۇلۇللاھ بىلەن بىرگە بولۇش ۋە جەننەتنىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىسىگە ئېرىشتىڭ!» دېيىشتى.[265]

سەپەر ئېيىنىڭ ئاخىرقى كۈنلىرى، ئالەملەرنىڭ سۇلتانى سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، شىمالدىكى بىزانس ئىمپىراتورلۇقىنىڭ مۇسۇلمانلا ئۈچۈن تەھدىت بولۇپ قېلىشىدىن بۇرۇن، ئۇلارنى تەكرار ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلىش، ئەگەر قوبۇل قىلمىسا ئۇلارغا ئۇرۇش ئېلان قىلىش ۋە ئۇلارنى ئىسلام دۆلىتىنىڭ ھاكىمىيەت ئاستىغا ئېلىشنى ئارزۇ قىلاتتى. بۇ سەۋەپتىن ساھابىلارنى رۇملار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا تەييارلىق كۆرۈشكە ئەمىر قىلدى. ساھابىلار ئەمرىنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن، تەييارلىق خىزمەتلىرىنى باشلىۋەتتى. رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئۇسامە بىن زەيىتنى چاقىرىپ: «ئەي ئۇسامە! شامغا، بەلكا چىگراسىغا، پەلەستىنىدىكى دارۇمغا، ئاتاڭ شېھىت بولغان يەرگىچە ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمى ۋە بەرىكەتى بىلەن يولغا چىققىن. ئۇلارنى ئاتلىرىڭ بىلەن يەنجىگىن، سېنى بو قوشۇنغا باش قوماندان قىلدىم. ئۇبنالىقلارنىڭ زىمىنىغا تۇيۇقسىز بېرىپ، ئۇلارغا چاقماقتەك ھۇجۇم قىلغىن. بارىدىغان يېرىڭگە خەۋەر يېتىپ بېرىشتىن بۇرۇن پەيدا بولغىن. ئۇ يەر بىلەن مۇناسىۋەتلىك مەلۇماتلارنى يېنىڭغا ئال، باشتا پايلاقچى ۋە جاسۇس ئەۋەتكىن، ئاللاھ تائالاھ زەپەر ئاتا قىلسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا جىق قالمىغىن» دىدى. ئۇلارغا جۇرۇفتە قارارگاھ قۇرۇشنى ئەمىر قىلىپ، مۇبارەك قوللىرى بىلەن ئىسلام بايرىقىنى ئۇلارغا تەسلىم قىلدى.[266] ئۇنىڭدىن كېيىن مەسچىتتە مۇنبەرگە چىقىپ، «ئەي ئاسخابىم! ئۇسامەنىڭ دادىسى زەيىت، مېنىڭ نەزىرىمدا قانچىلىك سۆيۈملۈك ۋە لاياقەتلىك قوماندان بولسا، ئۇنىڭ ئوغلىمۇ ئۇ قەدەر لاياقەتلىكتۇر. ئۇسامە مېنىڭ نەزىرىمدە، ئىنسانلارنىڭ ئەڭ سۆيۈملۈكىدۇر» دىدى.

---

[265] سۇھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف، VIII، 318.

[266] ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، III، 1117؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، II، 46.

ھەزرىتى ئۇسامەنىڭ قوماندانلىقىدا، ئۇرۇشقا ماڭغانلارنىڭ ئارىسىدا: ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ھەزرىتى ئۆمەر، ھەزرىتى ئۇبەيدە بىن جەرراھ، ھەزرىتى ساد بىن ئەبى ۋاككاس قاتارلىق مەرتىۋىلىك ساھابىلارمۇ بار ئىدى.

بەختىكە قارشى ئەتىسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تۇيۇقسىز ئاغرىپ قالدى. قوشۇن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن يولغا چىقىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغان ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئېغىر قىزىتما كېسەلگە گىرىپتار بولغان ئىدى. كۈندىن-كۈنگە قىزىتمىسى ئۆرلەپ كېتىپ باراتتى. ئاغرىقى پەسەيگەن بىر كۈنى يېرىم كېچىدە، ئورنىدىن تۇرۇپ كىيمىنى كىيدى ۋە تالاغا چىقىشقا تەمشەلدى. بۇنى كۆرگەن ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! قەيەرگە ماڭدىڭىز؟ دىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: باكى قەبرىستانلىقىغا دەپنە قىلىنغانلار ئۈچۈن گۇناھىنى تىلەپ دۇئا قىلىش ئۈچۈن ئەمىر ئالدىم. ئۇ يەرگە كېتىپ بارىمەن، دىدى. يېنىغا ئەبۇ مۇۋەيھىپ بىلەن ئەبۇ رافىنى ئېلىپ چىقىپ كەتتى. مازارلىقتا ئۇزۇن دۇئا قىلىپ، ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنىڭ ئەپۇ قىلىنىشى ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھقا يالۋۇردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئىچ-ئىچىدىن دۇئا قىلىشىنى كۆرگەن ساھابىلار: بىزمۇ بۇ يەرگە كۆمۈلگەن بولساق، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دۇئاسىغا ئېرىشكەن بولاتتۇق، دىيىشتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئەبۇ مۇۋەيھىپكە قاراپ: ئەي ئەبۇ مۇۋەيھىپ! مەن، دۇنيادىكى غەزىنىلەر بىلەن ئاخىرەت نىمىتىنى تاللاشتا ئەركىن ئىدىم، خالىساڭ دۇنياغا ئىگە بول، ئۇنىڭدىن كېيىن جەننەتكە كىرگىن، خالىساڭ ئاللاھ تائالاھنى كۆر، ئاندىن جەننەتكە كىرگىن! دىدى. مەن باشتا ئاللاھ تائالاھنى كۆرۈش، ئاندىن جەننەتنى كۆرۈشنى تاللىدىم.

بىر كۈنى ئوھۇتتا شېھىت بولغان ساھابىلارغا دۇئا قىلىش ئۈچۈن يولغا چىقىشتى. ئاللاھ تائالاھقا ئۇزۇن-ئۇزۇن دۇئا قىلىپ يالۋۇرغاندىن كېيىن، مەسچىتكە قايتىپ كېلىپ ساھابىلارغا: «مەن، سىلەرنى كەۋسەر بۇلىقىدا ئەڭ بۇرۇن كۈتىۋالغان ۋە سىلەرنىڭ ئەڭ بۇرۇن ئۇچىرىشىدىغان ئادىمىڭلار بولىمەن. سىلەر بىلەن دىدارلىشىدىغان يەر دەل كەۋسەر بۇلىقىدۇر... سىلەرنىڭ مەندىن كېيىن مۇشرىكلىك يولىغا قايتىپ كېتىشىڭلاردىن قورقىمەن. يەنە سىلەرنىڭ دۇنيا ھاياتىغا قىزىقىپ، مال-دۇنيا ئۈچۈن بىر-بىرىڭلاردىن قىزغىنىپ، بىر-بىرىڭلارنى ئۆلتۈرۈپ، سىلەردىن بۇرۇن ھالاك بولغانلاردەك سىلەرنىڭمۇ ھالاك بولۇپ يوق بولۇپ كېتىشىڭلاردىن قورقىمەن» دىدى ۋە سائادەتخانىلىرىغا تەشرىپ قىلدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كېسىلى ئېغىرلاشقان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك خانىملىرى، ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىزنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆيىدە قېلىشىنى، ئۆزلىرىنىڭ ھەقلىرىنى ئۇنىڭغا ئۆتۈنۈپ بەرگەنلىكىنى بىلدۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ بۇ پىداكارلىقلىرىدىن سۆيۈنۈپ ئۇلارغا دۇئا قىلدى ۋە ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىزنىڭ ئۆيىگە بېرىپ ئاخىرقى كۈنلىرىنى ئۆتكۈزۈشكە باشلىدى.

رەسۇل ئەكرەم سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ قىزىتمىسى ئۆرلەشكە باشلىدى. قىزىتمىسى ئۆرلەپ كەتكەنلىكىدىن كارىۋىتىدا ئۇياق-بۇياققا ئۆرۈلۈشكە باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇ ھالىدىمۇ، ساھابىلار ئۇنى يوقلاپ كېلەتتى ۋە بۇ كۆرگەنلىرىدىن يۈرەكلىرى پۇچۇلۇنۇپ كېتەتتى. ساھابىلاردىن ئەبۇ سائىت ھۇدرى: «رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك ھۇزۇرىغا بارغان ئىدىم. ئۇستىگە پارقىراق ۋە يۇمشاق بىر ياغلىق ئارتىۋالغان ئىدى. ئۇنىڭ مۇبارەك بەدىنىدىن چىققان ئىسسىقلىق ياغلىقنىڭ تېشىغا ئۆرلەپ چىققان ئىدى. ياغلىقنى قول بىلەن تۇتۇشتۇنمۇ ئەيمىنەتتۇق. بىزنىڭ بۇ پەرىشان ھالىمىزنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەڭ شىددەتلىك ئاغرىق ۋە بالا-قازالار پەيغەمبەرلەرگە بولىدۇ. بۇنداق بولۇشىغا قارىماي، پەيغەمبەرلەرنىڭ بۇ بالالاردىن سۆيۈنۈشى، سىلەرنىڭ، سىلەرگە ئاتا قىلغان ئېھسانلاردىن خوش بولۇشىڭلاردىنمۇ بەكرەك كۈچلۈكتۇر، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. ھەزرىتى ئۇممۇ بىشىر بىن بەررا: «جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! مەن تا ھازىرغىچە بۇنداق شىددەتلىك بىر ئاغرىق كۆرمىگەن ئىدىم!... دىدىم. پەيغەمبەر: ئەي ئۇممۇ بىشىر! ئاغرىقىمنىڭ شىددەتلىك بولۇشى ساۋابىمنىڭ كۆپ بولۇشى ئۈچۈندۇر. بۇ ئاغرىق، ھايبەردە تەمىنى تېتىغان زەھەرلىك گۆشنىڭ سەۋەبىدىن بولدى. ئۇ گۆشنىڭ تەسىرىنى ھەر ۋاقىت ھىس قىلدىم. ئۇ كۈنى يېگەن زەھەر ماڭا ئەكىس تەسىر بېرىپ تومۇرلىرىمدا ئايلىنىۋاتىدۇ، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[267]

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئابدۇللاھ بىن مەسۇد ھەزرىتلىرىگە: «ئەگەر مۇسۇلمان بىر ئېغىر ئاغرىققا مۇپتىلا بولسا، ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى دەرەخنىڭ يوپۇرماقلىرى تۆكۈلگەندەك بىرمۇ-بىر تۆكۈپ تاشلايدۇ» دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كېسىلى كۈندىن-كۈنگە ئېغىرلاشتى. ئاسخابى كېرەم بۇ ئەھۋالدىن تولىمۇ بىئارام بولۇشقا باشلىدى ھەتتا ئۆيلىرىدە ئولتۇرالماي قالدى. ساھابىلار مەسچىتكە توپلىنىپ مەسلىھەت قىلغاندىن كېيىن، ھەزرىتى ئالىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرۈپ كېلىشكە ئەۋەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئىشارەت بىلەن: ئۇلار نىمە دەيدۇ! دىدى. ھەزرىتى ئالى: رەسۇلۇللاھ ئارىمىزدىن كېتىپ قالسا!...

---

[267] ئىبنى ھشام، ئەس-سىرە، II،337؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،678.

دەپ، پەرىشان بولىۋاتىدۇ، دېدى. ئاسخابىنى چىن دىلىدىن ياخشى كۆرگەن ۋە ئۇلارغا مەرھەمەتلىك مۇئامىلە قىلىدىغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، كېسىلىنىڭ ئېغىر بولىشىغا قارىماي كېسەل كارىۋىتىدىن تۇرۇپ، ھەزرىتى ئالى ۋە ھەزرىتى فادىل بىن ئاببىاسنىڭ ياردىمىدە مەسچىتكە كەلدى. مۇنبەردە ئولتۇرغاندىن كېيىن، ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقىغاندىن كېيىن، ئاسخابىلارغا: «ئەي ئاسخابىم! مېنىڭ ئۆلۈمۈمنى ئويلاپ تالاش-تارتىشقا چۈشۈپسىلەر! ھېچقانداق پەيغەمبەر ئۈممىتى ئارىسىدا مەڭگۈ قالمىدىكى! مەن سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا مەڭگۈ قالامدىم؟ شۇنى بىلىپ قېلىڭلاركى مەن رەببىمنىڭ ھۇزۇرىغا بارىمەن. سىلەرگە نەسىھەتىم بولۇپ قالسۇنكى، مۇھاجىرلارنىڭ چوڭلىرىغا ھۆرمەت قىلىڭلار! ئەي مۇھاجىرلار! سىلەرگە نەسىھەتىم شۇكى، ئەنسارلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىڭلار، چۈنكى ئۇلار سىلەرگە ياخشىلىق قىلدى. ئۆيلىرىدە كۈتىۋالدى. ئۇلار تۇرمۇشتا غۇرۇبەتتە قالغان ۋاقىتتىمۇ سىلەرنى ئۆزلىرىدىن يۇقىرى كۆردى. مال-دۇنياسىغا سىلەرنى ئورتاق قىلدى. كىم ئەنسارلارغا ھاكىم بولسا، ئۇلارغا ياخشى قارىسۇن، ئۇلارنىڭ قۇسۇرلىرىنى كەچۈرۈم قىلسۇن» دېدى. ئۇنىڭدىن كېيىن تولىمۇ گۈزەل ۋە تەسىرلىك سۆزلەرنى قىلغاندىن كېيىن، «ئاللاھ تائالاھ، بىر قۇلىنى دۇنيادا قېلىش ياكى ئۆزىنىڭ ھۇزۇرىغا قايتىپ كېلىش ھەققىدە ئىختىيار قىلدى. ئۇ قۇل رەببىنىڭ ھۇزۇرىغا بېرىشنى قارار قىلدى» دېدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇ سۆزلىرىنىڭ ئاخىرقى سۆزلىرى ئىكەنلىكىنى ھىس قىلىپ، «جېنىمىز ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ!» دەپ يىغلاشقا باشلىدى. مەرھەمەت پەيغەمبەرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، «يىغلىما يا ئابۇبەكرى!» دەپ ئۇنىڭغا سەۋرى قىلىش ھەققىدە تەسەللى بەردى. ئۇنىڭ مۇبارەك كۆزلىرىدىن  ياش ئېقىۋاتاتتى. ئاسخابىغا: «ئەي ئاسخابىم! دىنى ئىسلام ئۈچۈن سادىق بولغان ۋە مال-دۇنياسىنى ئىسلام ئۈچۈن پىدا قىلغان ئابۇبەكرىدىن بەكمۇ رازى بولدۇم. ئاخىرەت يولىدا دوستت قىلىش مېنىڭ قولۇمدىكى ئىش بولغان بولسا، ئۇنى تاللىغان بولاتتىم. مەسچىتكە ئېچىلغان ئىشىكلەردىن ئابۇبەكرىنىڭكىدىن باشقا ھەممىسىنى تاقىۋېتىڭلار!» دېدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مۇنبەردىن چۈشۈپ، ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىزنىڭ ئۆيىگە قايتتى. ئاسخابى كېرەم يىغلاشقا باشلىدى. بۇنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئالى ۋە ھەزرىتى فادىل بىن ئاببىاسنىڭ ياردىمى بىلەن تەكرار مەسچىتكە قەدەم تەشرىپ قىلدى. مۇنبەرنىڭ بىرىنچى پەلەمپىيىنى دەسسەپ تۇرۇپ: «ئەي مۇھاجىرلار ۋە ئەنسارلار! ۋاقىت-سائاتى ئېنىق بولغان بىر نەرسىگە ئېرىشىشتە ئالدىراقسانلىق قىلىشنىڭ پايدىسى يوق. ئاللاھ تائالاھ، ھېچبىر قۇلى ئۈچۈن ئالدىرمايدۇ. ئەگەر بىر كىشى ئاللاھ تائالاھنىڭ قازا ۋە تەغدىرىنى ئۆزگەرتىشكە، ئۇنىڭ ئىرادىسىدىن ئۈستۈن تۇرۇشقا تىرىشسا، ئاللاھ تائالاھ قەھرى بىلەن ئۇنى پەرىشان قىلىدۇ. ئاللاھ تائالاھقا ھىيلە قىلىش ۋە ئۇنى ئالداشنى مەقسەت قىلغانلارنىڭ بولسا، ئىشلىرى بۇزۇلۇپ، ئۆزى ئالدىنىدۇ. بىلىپ قېلىڭلاركى، مەن سىلەرگە رەھمەت بىلەن مۇئامىلە قىلدىم. سىلەر بىر كۈنى مەن بىلەن جەم بولىسىلەر. ئۇ يەر كەۋسەر بۇلىقىنىڭ بېشىدۇر. جەننەتكە كىرمەك ۋە مەن بىلەن جەم بولۇشنى ئويلىغان كىشى، ئورۇنسىز گەپ قىلمىسۇن. ئەي مۇسۇلمانلار! كاپىر بولۇش، گۇناھ قىلىش، نىممەتنىڭ ئۆزگىرىپ كېتىشىگە، رىسقىنىڭ ئازلاپ كېتىشىگە سەۋەپ بولىدۇ. ئىنسانلار ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمىرلىرىگە ئىتائەت قىلسا، ھۆكۈمەت باشلىقلىرى، ئەمىرلىرى، ۋالىلىرى ئۇلارغا مەرھەمەت ۋە شەپقەت قىلىدۇ. گۇناھ، زىناھقا ئوخشاش ئىشلارنى قىلىپ ھەددىدىن ئاشسا، مەرھەمەتلىك باشلىقلارغا ئېرىشتۈرمەيدۇ. مېنىڭ ھاياتىم سىلەر ئۈچۈن خەيىرلىك بولغاندەك، ئۆلۈمۈممۇ سىلەر ئۈچۈن رەھمەت ۋە خەيىرلىكتۇر. ئەگەر بىرەر كىشىنى ھەقسىز ئۇرغان ۋە ھەقسىز سۆز قىلغان بولسام، مەندىن ئوخشاش ئىش بىلەن ھەققىنى ئالسۇن. ئەگەر بىرڭلاردىن ھەقسىز بىر نەرسە ئالغان بولسام، ئۇنىڭ قايتۇرۇپ بېرىشقا رازى ۋە ئۇ ئىشنى ھەل قىلىشقا تەييار، چۈنكى دۇنيا جازاسى ئاخىرەت جازاسىدىن بەكمۇ يېنىك. دۇنيا جازاسىغا ئۇچراش ئەڭ ئاساندۇر» دېدى. ئۇنىڭدىن بۇرۇن ھەزرىتى ئابۇبەكرىدىن مەمنۇن بولغىنىدەك، بۇ خۇتبىسىدە ھەزرىتى ئۆمەردىن رازى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈپ، «ئۆمەر مەن بىلەن بىللە، ئۇمۇ مەن بىلەن بىللە، مەندىن كېيىنكى ھەق ئۇنىڭ بىلەندۇر» دېدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بۇ خۇتبىدىن كېيىن مۇنبەردىن چۈشتى. نامازدىن كېيىن تەكرار مۇنبەرگە چىقىپ ۋەسىيەت ۋە نەسىھەت قىلغاندىن كېيىن، «سىلەرنى ئاللاھ تائالاھقا تاپشۇردۇم!» دىگەندىن كېيىن ھۇزۇرىغا قايتىپ كەتتى.

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، كېسىلى ئېغىرلىشىپ ئاخىرقى نەپەسلىرىگە كەلگەن بىر كۈنى، ئاسخابى بىلەن خوشلىشىش ۋە ئاخىرەتكە قۇل ھەقلىرى بىلەن سەپەر قىلىش ئۈچۈن، ھەزرىتى بىلال خەبەشىنى چاقىرتىپ كەلدى ۋە ئۇنىڭغا: «ئىنسانلارغا جاكارلىغىن، ئۇلار مەسچىتكە يىغىلسۇن! ئۇلارغا ئەڭ ئاخىرقى ۋەسىيىتىمنى قىلىشنى ئويلاۋاتىمەن!...» دېدى.

ھەزرىتى بىلال ئاسخابىلارنى مەسچىتكە يىغدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ھەزرىتى ئالى ۋە ھەزرىتى فادىلنىڭ ياردىمى بىلەن مەسچىتكە قەدەم تەشرىپ قىلدى. مۇنبەردە ئولتۇرۇپ ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقىغاندىن كېيىن ئۇلارغا: «ئەي ئاسخابىم! خەۋىرىم يوق دىمەڭلار! ئاراڭلاردىن ئايرىلىش ۋاقتى كەلدى. كىمنىڭ مەندە ھەققى بولسا، مەندىن سورىسۇن. مېنىڭ يېنىمدا سۆيۈملۈك بولغان، ھەقلىرىنى تەلەپ قىلسۇن ياكى ھەققىنى ھالال قىلسۇن. ئاللاھ تائالاھنىڭ ھۇزۇرىغا بۇ ئىشلارنى قىلىپ بولغاندىن

كېيىن خاتىرجەم باراي» دېدى. ئۇنىڭدىن كېيىن مۇنبەردىن چۈشۈپ پېشىن نامىزىنى قىلدۇردى. نامازدىن كېيىنمۇ سۆزلىرىنى تەكرارلىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ۋاپاتىغا ئۈچ كۈن قالغاندا كېسىلى رەسمىي ئېغىرلاشتى. مەسچىتكە چىقىپ جامائەتكە ئىمام بولالمىدى. جامائەت بىلەن قىلالمىغان تۇنجى نامىزى، خۇپتەن نامىزى ئىدى. ھەزرىتى بىلال ئادەتلەنگىنى بويىچە، ناماز ۋاقتى بىلەن ئۇنىڭ ئىشىكى ئالدىغا كەلدى ۋە: ناماز ۋاقتى بولدى يا رەسۇلۇللاھ! دېدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز دەرمانسىز بولغىنى ئۈچۈن ئورنىدىن تۇرغىدەك ماجالى يوق ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئابۇبەكرىگە دەڭلار! نامازنى ئۇ قىلدۇرسۇن، دېدى. ھەزرىتى ئائىشە ۋالىدەمىز: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! دادامنىڭ قەلبى نازۇك ۋە پەرىشان ھالەتتە، سىزدەك مۇبارەك زاتنىڭ ماقامىدا تۇرۇپ، سىزنى كۆرەلمىسە، كۆز-ياشلىرى ئىچىدە ناماز قىلدۇرالمايدۇ، ئىمام بولۇش ئۈچۈن ئۆمەرنى تەۋسىيە قىلىڭ! دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تەكرار: ئابۇبەكرىگە دەڭلار! نامازنى ئۇ قىلدۇرسۇن! دېدى. ھەزرىتى بىلال ئەھۋالنى ئابۇبەكرى ھەزرىتلىرىگە بىلدۈردى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى مېھراپتا كۆرەلمەي، يۈرىكىگە خەنجەر ئۇرغاندەك بولدى. ئەقلىنى يوقىتىپ يىقىلدى!... يىقىلدى!... ئاسخابى كېرەممۇ قوشۇلۇپ يىغلاشقا باشلىدى. ھەبىبۇللاھ ئەپەندىمىز، مەسچىتتىن كەلگەن بۇ پەرياتلارنىڭ سەۋەبىنى سورىشى بىلەن، ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىز: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ئاسخابىڭ سەندىن ئايرىلىشقا كۆزى قىيماي يىغلاۋاتىدۇ!... دېدى.[268]

مەرھەمەت دەرياسى سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، ئاسخابىنىڭ بۇ پەرىشان ھالىنى بىلگەندىن كېيىن، شۇنچە ئېغىر ئاغرىق بولىشىغا قارىماي ھەزرىتى ئالى ۋە ھەزرىتى ئابباسنىڭ ياردىمى بىلەن مەسچىتكە كەلدى. نامازدىن كېيىن، «ئەي ئاسخابىم! سىلەر ئاللاھ تائالاھنىڭ ھىمايىسى ئاستىدا تۇرىسلەر، سىلەرنى ئاللاھ تائالاھقا ئامانەت قىلدىم! ھەر ۋاقىت تەقۋادار بولۇڭلار، ئاللاھ تائالاھتىن قورقۇڭلار، ئاللاھ تائالاھقا بەرگەن ۋەدەڭلاردا تۇرۇڭلار ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىڭلار! مەن ئەمدى بۇ دۇنيادىن ئايرىلىمەن!» دېدى.

ھەزرىتى ئابۇبەكرى ئاسخابى كېرەمگە ئون يەتتە ۋاق ناماز قىلدۇردى. بىر ۋاقىتتا پېشىن نامازى قىلىنىۋاتاتتى. دەل شۇ ۋاقىتتا، كائىناتنىڭ سۇلتانى مۇبارەك بەدىنىدە كىچىك ئۆزگىرىش ھىس قىلدى ۋە ھەزرىتى ئالى بىلەن ھەزرىتى ئابباسنىڭ ياردىمى بىلەن يەنە مەسچىتكە كەلدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كەلگەنلىكىنى كۆرۈپ ئارقىغا چېكىنمەكچى بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: «ئورنىڭدا تۇرىۋەرگىن!» مەنىسىدە بىر ئىشارەت بەردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ سول تەرىپىدە تۇرۇپ ئاسخابىغا ئەڭ ئاخىرقى قېتىم ناماز قىلدۇردى.[269]

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن ئۈچ كۈن بۇرۇن، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا زىيارەت قىلىپ كەلدى ۋە ئۇنىڭغا: يا رەسۇلۇللاھ! ساڭا ئاللاھ تائالاھنىڭ سالىمى بار! ئەھۋالىڭىزنى بىلىپ تۇرۇپمۇ، سىزدىن ھال ئەھۋالىڭىزنى ۋە سىزنىڭ ئۆزىڭىزنى قانداق ھىس قىلىۋاتقانلىقىڭىزنى سوراپ مېنى ئەۋەتتى، دېدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئۇنىڭغا: كۆڭلۈم بەكمۇ يېرىم! دېدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام يەكشەنبە كۈنىمۇ كەلدى ۋە ئاۋالقىدەك سوئاللارنى سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كونا جاۋابىنى بەردى. شۇنىڭ بىلەن جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، يەمەندە ئۆزىنى پەيغەمبەر دەپ ئاتىۋالغان ئەسەد ئانسى ئىسىملىك كىشىنى ئۆلتۈرگەنلىكىنى خەۋەر قىلدى. رەسۇلۇللاھمۇ بۇ خەۋەرنى ئاسخابىغا بىلدۈردى. كېسەل تارتىپ قېلىشتىن بۇرۇن ئۆزلىرىگە كەلگەن بىر قانچە ئالتۇن بار ئىدى. ئالتۇننىڭ بىر قىسمىنى كەمبەغەللەرگە بىر قىسمىنى ھەزرىتى ئائىشە ۋالىدەمىزگە بەرگەن ئىدى. يەكشەنبە كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كېسىلى ئېغىرلاشتى. ئىسلام قوشۇنىنىڭ قوماندانى ھەزرىتى ئۇسامە، پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كەلگەندە ئۇنىڭغا بىر نەرسە سۆزلىمىدى. پەقەت مۇبارەك قوللىرىنى ئۇنىڭ ئۈستىگە قويۇپ دۇئا قىلدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ دۇنيانى شەرەپلەندۈرگەن ۋە ئاخىرەتكە سەپەر قىلغان ۋاقىت دۈشەنبە كۈنىگە توغرا كەلدى. كېسەل تارتىپ قالغانلىقىنىڭ ئون ئۈچىنچى ۋە ئاخىرقى كۈنى ئىدى... ئاسخابى كېرەم مەسچىت شەرىپتە ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ ئارقىسىدا بامدات نامىزى قىلىۋاتقاندا، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى مەسچىت شەرىپكە كەلدى. ئۈممىتىنىڭ سەپ-سەپ بولۇپ ناماز قىلىۋاتقانلىقىنى كۆردى. خوشاللىقىدىن چىرايىغا كۈلكە يۈگۈردى. ئۆزىمۇ ھەزرىتى ئابۇبەكرىگە ئۇيۇپ ئارقىسىدا تۇرۇپ ناماز قىلدى. ئاسخابى كېرەم پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرىشى بىلەن ئۇنى ياخشى بولۇپ قاپتۇ دەپ ئويلاپ، خوشال بولۇپ كېتىشتى. رەسۇل ئەكرەم سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم بولسا، ھەزرىتى ئائىشە ۋالىدەمىزنىڭ خانىسىغا تەشرىپ قىلدى ۋە ئۇنىڭغا: «ئاللاھ

---

[268]سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،VII 572 ,:S؛ تىرمىزى،شەمائىل شەرىپ، 387~386:S.
[269]بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،4،II.

تائالاھنىڭ ھۇزۇرىغا، دۇنيادا ھېچقانداق مال-دۇنيا قويماي كېتىشنى خالايمەن. يېنىڭدا قالغان ئالتۇنلارنىمۇ يوقسۇللارغا تارقىتىۋەت!» دىدى. بىر ئاز ۋاقىتتىن كېيىن يەنە قىزىتمىسى ئۆرلەپ كەتتى. كۆزىنى ئېچىپ ئالتۇنلارنىڭ تارقىتىپ تارقاتمىغىنىنى سورىدى. ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىزدىن كۆڭلىدىكى جاۋاپنى ئالالمىغاندىن كېيىن، ئالتۇنلارنى دەرھال تارقىتىشقا ئەمىر بەردى. ئالتۇنلار تارقىتىلغاندىن كېيىن كۆڭلى جايىغا چۈشتى.

ئۆيىدە بىر ئاز ئارام ئالغاندىن كېيىن، ھەزرىتى ئالىنى ھۇزۇرىغا چاقىرتتى. مۇبارەك بېشىنى ئۇنىڭ قۇچىقىغا قويدى. ئۇنىڭ مۇبارەك پىشانىسى تەرلەپ كەتكەن بولۇپ، يۈزى تاتارغان ئىدى. ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىز دادىسىنىڭ بۇ ھالىنى كۆرىشى بىلەن ئۇنىڭغا قاراشقا چىدىماي، ئوغۇللىرى ھەزرىتى ھۈسەن ۋە ھەسەنلەرنىڭ قېشىغا چىقىپ، ئۇلارنىڭ قوللىرىنى تۇتۇپ: «ئەي مېنىڭ دادام! قىزىڭغا ئەمدى كىم قارايدۇ! ھەسەن بىلەن ھۈسەننى كىمگە ئامانەت قىلىسەن؟ ۋاي دادام! جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن! سېنىڭدىن كېيىن مېنىڭ ھالىم نىمە بولىدۇ؟ كۆزلىرىم، مۇبارەك يۈزۈڭدىن كېيىن كىمگە قارايدۇ!» دەپ يىغلاشقا باشلىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز قىزىنىڭ، يۈرەكلەرنى تىتىرەتكەن بۇ سۆزلىرىنى ئاڭلاپ، مۇبارەك كۆزلىرىنى ئاچتى ۋە ئۇنى يېنىغا چاقىرتىپ، ئۇنىڭغا سەبىر قىلىش ھەققىدە دۇئا قىلغاندىن كېيىن: ئەي پاتىمە! ئەي كۆزۈمنىڭ نۇرى! داداڭ جان تالىشىۋاتقان بىر ھالدا! دىدى. بۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى پاتىمەنىڭ كۆڭلى تېخىمۇ بۇزۇلۇپ يەنە يىغلاشقا باشلىدى. ھەزرىتى ئالى: ئەي پاتىمە! بولدى ئەمدى يىغلىما! رەسۇلۇللاھنى تېخىمۇ بىئارام قىلما! دېيىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئۇنىڭ كۆڭلىنى يېرىم قىلما يا ئالى! قويۇپ بەرگىن دادىسى ئۈچۈن كۆز يېشى قىلسۇن!... دىگەندىن كېيىن مۇبارەك كۆزلىرىنى يۇمۇپ ئۆزىنى يوقاتقاندەك بولدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى ھەسەن، مۇبارەك بۇۋىسىنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ: ئەي مېنىڭ مۇبارەك بۇۋام! سەندىن ئايرىلىشقا كىمنىڭ كۆڭلى چىدىسۇن! بۇ پەرىشان ھالىمىزنى كىمگە ئېيتىمىز! سېنىڭدىن كېيىن ئاپامغا، دادامغا ۋە قېرىندىشىمغا كىم شەپقەت قىلىدۇ؟ خانىملىرىڭىز ۋە ئاسخابىڭىز، ئۇ گۈزەل ئەخلاقىڭىزنى قەيەردىن تاپىدۇ!... دەپ يىغلىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك رەھىقلىرىمۇ پەرىشانلىقتىن يىقىلىپ چۈشەيلا دىدى ۋە بىرلىكتە يىغلاشقا باشلىدى.

تالادا ئاجايىپ كۆڭۈلسىزلىك ئىچىدە ساقلاۋاتقان ساھابىلار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كېسىلىنىڭ تېخىمۇ ئېغىرلاشقانلىقىنى ئاڭلىشى بىلەن يۈرەكلىرى سېرىلىپ كەتتى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك جامالىنى بىر قېتىم بولسىمۇ كۆرىۋېلىش ئۈچۈن ئىشىكنى ئېچىشنى ئارزۇ قىلىپ يالۋۇرۇپ يىغلايتتى. ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتىلگەن سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئاسخابىنىڭ بۇ ئارزۇسىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، مەرھەمەت قىلىپ، «ئىشىكنى ئېچىڭلار» دىدى. ئاسخابىنىڭ ۋەكىللىرى ئۇنىڭ مۇبارەك جامالىنى كۆرۈش ئۈچۈن مۇبارەك ھۇزۇرىغا كىردى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ئۇلارغا سەۋرە-تاقەتلىك بولۇشنى تەۋسىيە قىلغاندىن كېيىن، «ئەي ئاسخابىم! سىلەر ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنلىرى، ئەڭ شەرەپلىكلىرى، سىلەردىن كېيىن كىم كەلسە كەلسۇن، سىلەر ھەممىسىدىن بۇرۇن جەننەتكە كىرىسىلەر. دىنىنى قولۇڭلاردا چىڭ تۇتۇڭلار، قۇرئان كەرىمنى ئۆزەڭلارغا رەھبەر قىلىڭلار! دىنىنىڭ ھۆكۈملىرىدىن خەۋەرسىز قالماڭلار!» دىگەندىن كېيىن، «يا رەببى! تەبلىق قىلدىممۇ؟» دىگەندىن كېيىن، مۇبارەك كۆزلىرىنى يۇمدى. مۇبارەك يۈزى تەرلەشكە باشلىدى. ھەزرىتى ئالى ئاسخابنى چىقىپ تۇرۇشقا ئىشارەت قىلدى. ئۇلار چىقىپ كەتكەندىن كېيىن ھۇزۇرىغا ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز كېلىپ نەسىھەت بېرىشنى تەلەپ قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئەي ئايشە! ئۆيۈڭنىڭ تۆرىدە ئولتۇرۇپ ئۆزەڭنى مۇھاپىزەت قىلغىن!» دىگەندىن كېيىن، مۇبارەك كۆزلىرىدىن ياشلار ئېقىشقا باشلىدى. كائىناتنىڭ سۇلتانى يىغلاۋاتاتتى... ئۇ يەردىكىلەرنىڭ كۆڭۈللىرى يارا بولدى. جىگەرلىرى پارچە-پارچە بولغان ئىدى. ھەزرىتى ئۈممۈ سەلەمە ۋالىدەمىز: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! نىمە ئۈچۈن يىغلايسەن! دەپ سوئال سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئۈممىتىمگە مەرھەمەت تىلەپ يىغلاۋاتىمەن! دىدى.

قۇياش يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشكە باشلىغان بولۇپ، ۋاقىت قىستاپ كېلىۋاتاتتى... سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك بېشى، ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىزنىڭ قۇچىقىغا يۆلەكلىك تۇرغان بولۇپ، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئاخىرقى نەپەسلىرىنى ئېلىۋاتقان ئىدى. ئۇنىڭ مۇبارەك لەۋلىرىدىن: «ئامانەت! ئامانەت! قول ئاستىڭلاردىكى قوللارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىڭلار! ئۇلارغا كىيىم-كېچەك كىيگۈزۈڭلار! قورسىقىنى تويدۇرۇڭلار! ئۇلارغا سىلىق مۇئامىلە قىلىڭلار! ئۇلارنى نامازغا دەۋەت قىلىڭلار! ئاياللىرىڭلار ۋە قۇللىرىڭلار ھەققىدە ئاللاھ تائالاھتىن قورقۇڭلار!... ئەي ئاللاھىم! ماڭا پەرمان قىلغىن! ماڭا رەھمىتىڭنى ئېھسان قىلغىن!... مېنى سېنىڭ ئەڭ ياخشى دوستۇڭ بولۇشقا نېسىپ قىلغىن!...» دىگەن سۆزلەر تۆكۈلۈپ تۇراتتى. ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىزنىڭ كۆزلىرىدىن ياشلار دەريا بولۇپ ئاقاتتى. يۈرەكلىرى پارە-پارە بولۇۋاتاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنى يېنىغا ئولتۇرغۇزۇپ، «قىزىم ئازىراق سەۋرى قىلغىن! يىغلىما! چۈنكى پەرىشتىلەر سېنىڭ يىغاڭنى كۆرۈپ تېخىمۇ يىغلاشقا باشلىدى» دىدى. ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىزنىڭ كۆز-ياشلىرىنى سۈرتتى ۋە ئۇنىڭغا تەسەللى بېرىپ، ئاللاھ تائالاھتىن سەۋر-تاقەت تەلەپ قىلدى. ئۇنىڭغا:

«ئەي قىزىم! مېنىڭ روھىمنى ئاللاھ ئالىدۇ» دېگەندىن كېيىن، «ھەممىمىز ئاللاھ تەرىپىدىن كەلدۇق، يەنە ئۇنىڭ يېنىغا كېتىمىز، دېگىن ئەي پاتىمە! ھەر قانداق بىر مۇسىبەتنىڭ بىر قارشىلىقى بار» دېگەندىن كېيىن كۆزلىرىنى بىر مەزگىل يۇمىۋالغاندىن كېيىن، «بۇنىڭدىن كېيىن داداڭغا پەرىشانلىق ۋە قايغۇ بولمايدۇ. چۈنكى ئۆلۈملۈك ۋە مېھنەتكە تولغان ھاياتتىن قۇرتىلىدۇ» دېدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى ئالىغا: «يا ئالى! مېنىڭ ئۇستۈمدە پالانچى يەھۇدىنىڭ بىر مېلى بار. ئەسكەر تەييارلىغاندا ئالغان ئىدىم. ھەرگىزمۇ ئۇنى تۆلەپ بېرىشنى ئۇنتۇپ قالمىغىن. ئەلۋەتتە مېنى قەرىزدىن قۇتقۇزغان بولىسەن. كەۋسەر بۇلىقىدا مېنىڭ بىلەن تۇنجى كۆرۈشىدىغان ئادەملەرنىڭ بىرىنچىسى بولىسەن. مەندىن كېيىن ساڭا چوڭ زىيانلار كېلىدۇ. سەۋر قىلغىن. ئىنسانلار دۇنيانى تەلەپ قىلغاندا، سەن ئاخىرەتنى تاللىغىن» دېدى.

قوماندان ئۇسامە تەكرار كەلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «ئاللاھ تائالاھ ساڭا ياردەمچى بولسۇن! قېنى جەڭگە ئاتلان!» دېدى. ئۇ خوشلاشقاندىن كېيىن، قوشۇنغا جەڭگە ئاتلىنىش بۇيرۇقىنى بەردى.[270]

ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئەمدى ئەڭ ئاخىرقى نەپەسلىرىنى ئېلىۋاتقان ئىدى... ۋاقىت قالمىغان ئىدى... ئاللاھ تائالاھ ئەزرائىل ئەلەيھىسسالامغا: «ھەبىبىمگە ئەڭ گۈزەل شەكىلدە بارغىن، ئەگەر ساڭا روخسەت قىلسا، روھىنى بەكمۇ يۇمشاق ۋە ئاسان ئالغىن. روخسەت بەرمىسە قايتىپ كەلگىن!» دەپ ۋەھى قىلدى. ئەزرائىل ئەلەيھىسسالام ئەڭ گۈزەل شەكىلدە، بىر ئىنسان قىياپىتىدە سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ سائادەت ئىشىكىگە كەلدى ۋە «ئاللاھنىڭ سالىمى يار بولسۇن! ئەي پەيغەمبەرلىك ئۆيىنىڭ ئىگىسى! ئىچىگە كىرىشكە روخسەت بارمۇ؟ ئاللاھ تائالاھ سىزگە رەھمەت ئاتا قىلسۇن!» دېدى.

ھەزرىتى ئائىشە ۋالىدەمىز، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدا ئولتۇرغان ھەزرىتى پاتىمەگە: «بۇ كىشىگە سەن جاۋاپ بەرگىن!» دېدى. ئۇ ئىشىك ئالدىغا بېرىپ، كۆڭلى بۇزۇق بىر ھالەتتە: «ئەي ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇلى! رەسۇلۇللاھ ھازىر ئۆز-ئۆزى بىلەن ئاۋارە!» دېدى. ئەزرائىل ئەلەيھىسسالام تەكرار روخسەت سورىشى بىلەن يەنە شۇ جاۋاپنى ئالدى. ئۈچىنچى قېتىم ئوخشاش سوئالنى سوراپ، چوقۇم كىرىشى كېرەكلىكىنى يۇقىرى ئاۋاز بىلەن ئېيتىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز خەۋەردار بولدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: يا پاتىمە! ئىشىك ئالدىدا كىم بار؟ دەپ سورىدى. ھەزرىتى پاتىمە: يا رەسۇلۇللاھ! ئىشىك ئالدىدا بىرسى ئۆيگە كىرىش ئۈچۈن روخسەت سوراۋاتىدۇ، ئىككى قېتىم رەت قىلدىم، ئۈچىنچى قېتىم سورىغاندا بەدەنلىرىم شۈركىنىپ كەتتى، دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي پاتىمە! ئىشىك ئالدىدىكى شۇ كىشى كىم، بىلەمسەن؟ ئۇ، لەززەتلەرنى يوق قىلىدىغان، قەۋملەرنى تېرە-پېرەن قىلىدىغان، ئاياللارنى تۇل، باللارنى يېتىم قالدۇرىدىغان، ئۆيلەرنى خاراپ، قەبرلەرنى ئاۋات قىلىدىغان ئۆلۈم پەرىشتىسى ئەزرائىلدۇر، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىز، سۆزلەپ بەرگۈسىز بىر پەرىشان ھالغا كەلدى ۋە مۇبارەك ئېغىزىدىن: ۋاي مەدىنە خاراپ بولدۇڭ؟ دېگەن سۆز چىقتى.

پەيغەمبىرىمىز، ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىزنىڭ قوللىرىنى تۇتۇپ، مۇبارەك كۆكسىگە قويدى ۋە مۇبارەك كۆزلىرىنى يۇمدى. ئۇ يەردىكىلەر ئۇنىڭ مۇبارەك روھى ئېلىپ كېتىلدى دەپ ئويلاپ قالدى. ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىز چىداپ تۇرالماي، دادىسىنىڭ مۇبارەك قۇلىقى يېنىغا ئېگىلىپ، كۆڭلى يارا بىر ئاۋاز بىلەن، «ئەي مېنىڭ دادام!...» دەپ، چاقىردى. ھېچ سادا كەلمىگەندىن كېيىن، «ساڭا جېنىم پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! سەندىن ئۆتۈنەي مۇبارەك كۆزلىرىڭنى يەنە بىر قېتىم ئاچقىن!...» دېدى. ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى مۇبارەك كۆزلىرىنى ئېچىپ، قىزىنىڭ كۆز-ياشلىرىنى سۈرتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ قۇلىقىغا ۋاپات بولىدىغانلىقىنى ئېيتتى. بۇنى ئاڭلىغان ھەزرىتى پاتىمە يىغلاشقا باشلىدى. بۇ قېتىم ھەزرىتى پاتىمەنىڭ قۇلىقىغا: «مېنىڭ جەمەتىمدىن، سەن، ئەڭ بۇرۇن مېنىڭ يېنىمغا كېلىسەن!» دېدى. ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىز بۇ خوش-خەۋەرنى ئاڭلاپ تەسەللى تاپتى.

ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىز: ئەي جېنىم دادا! بۈگۈن ئايرىلىش كۈنى، سەن بىلەن يەنە قاچان كۆرۈشىمەن؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي قىزىم! مېنى قىيامەت كۈنى كەۋسەر بۇلىقىنىڭ يېنىدا كۆرىسەن، ئۈممىتىمدىن بۇلاققا كەلگەنلەرگە سۇ بېرىمەن، دېدى. ھەزرىتى پاتىمە: ئەگەر سېنى ئۇ يەردە تاپالمىسام قانداق قىلىمەن؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: تارازىنىڭ قېشىدا كۆرىسەن، مەن ئۇ يەردە ئۈممىتىمگە شاپائەت تىلەيمەن! دېدى. ھەزرىتى پاتىمە ۋالىدەمىز: ئۇ يەردىنمۇ تاپالمىسامچۇ؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سىرائەت كۆرۈكىنىڭ قېشىدا كۆرىسەن، مەن ئاللاھقا، ئۈممىتىمنى دوزاق ئوتىدىن ساقلاش ئۈچۈن يالۋۇرىمەن، دېدى. بۇلارنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ھەزرىتى ئالى كۆڭلى بۇزۇلغان ھالدا: يا رەسۇلۇللاھ! سىزنىڭ روھىڭىزنى تەسلىم ئالغاندىن كېيىن، سىزنى كىم غۇسۇل قىلىدۇ، نىمە بىلەن كېپەنلەيمىز، نامىزىڭىزنى كىم چۈشۈرىدۇ، قەبرىگە كىم قويىدۇ؟ دېدى.

---

[270] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 650، II؛ سۆھەيلى، ئەر راۋزۇل-ئۇنۇف، 542، VII.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەي ئالى! مېنى سەن غۇسۇل قىلغىن، فادىل بىن ئابباس سۇ قۇيۇپ بەرسۇن، جەبرائىل ئۈچىنچى كىشى بولىدۇ. غۇسۇل ئىشى تۈگىگەندىن كېيىن، كېپەن قىلىڭلار. جەبرائىل جەننەتتىن ئەڭ گۈزەل خۇش-پۇراقلارنى ئېلىپ كېلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن مېنى مەسچىتكە ئېلىپ چىققاندىن كېيىن چىقىپ كېتىڭلار. چۈنكى ئەڭ بۇرۇن جەبرائىل، ئاندىن مىكائىل، ئاندىن ئىسرابىل، بۇلاردىن كېيىن پەرىشتىلەر توپ-توپى بىلەن كېلىپ مېنىڭ نامىزىمنى قىلىدۇ. ئۇلاردىن كېيىن سىلەر كىرىڭلار، سەپ-سەپ بولۇپ تۇرۇڭلار، ھېچكىم مېنىڭ ئالدىمغا ئۆتمىسۇن، دېدى.[271] ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنى ساقلاپ تۇرغان ئەزرائىل ئەلەيھىسسالامغا: ئەي ئەزرائىل! زىيارەت قىلىش ئۈچۈن كەلدىڭمۇ، ياكى روھىمنى ئېلىش ئۈچۈن كەلدىڭمۇ؟ دەپ سورىدى. ئەزرائىل ئەلەيھىسسالام: ھەم مېھمان ھەم ۋەزىپە ئۆتەپ كەلدىم. ئاللاھ تائالا ماڭا سېنىڭ ھۇزۇرۇڭغا روخسەت بىلەن كىرىشىمنى ئەمر قىلدى. مۇبارەك روھىڭنى سېنىڭ روخسىتىڭسىز ئالالمايمەن، يا رەسۇلۇللاھ! روخسەت قىلسىڭىز ئەمرىڭىزگە بويسۇنۇپ روھىڭىزنى ئالىمەن. ئۇنداق بولمايدىكەن ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىغا قايتىمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەي ئەزرائىل! جەبرائىلنى قەيەرگە قويۇپ قويدۇڭ! دېدى. ئەزرائىل: دۇنيا ئاسمىنىغا قويۇپ قويدۇم. پەرىشتىلەر سېنىڭ ۋاپاتىڭ سەۋەبىدىن ئۇنىڭغا تەزىيە قىلىۋاتىدۇ، دېدى. بۇلارنى سۆزلىشىۋاتقاندا جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەي جەبرائىل قېرىندىشىم! ئەمدى دۇنيادىن خوشلىشىش ۋاقتى كەلدى. ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا مەن ئۈچۈن نىمە بار؟ ئۇنى ماڭا خەۋەر قىلغىن، كۆڭۈل راھىتى ئۈچۈن ئامانەتنى ئېگىسىگە قايتۇراي، دېدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: ئەي ئاللاھ تائالانىڭ سۆيۈملۈك قۇلى! مەن ئاسماننىڭ ئىشىكىنى ئوچۇق قويۇپ قويدۇم، پەرىشتىلەر سەپ-سەپ بولۇشۇپ سېنىڭ روھىڭنى سۆيۈنچ بىلەن ساقلاۋاتىدۇ، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەمدۇ-سانا ئاللاھ تائالاغا خاستۇر. سەن ماڭا خوش-خەۋەر بەرگىن، ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا ماڭا نىمە نەرسە بار؟ دېدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: يا رەسۇلۇللاھ! سېنىڭ قەدەم تەشرىپ قىلىشىڭ بىلەن جەننەتنىڭ ئىشىكلىرى ئېچىلدى، جەننەتنىڭ دەريالىرى ئېقىشقا باشلىدى. جەننەتنىڭ دەرەخلىرى شاخلىرىنى ئەگدى. ھۆر-پەرىلەر ياسىنىشقا باشلىدى، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەمدۇ-سانا ئاللاھ تائالاغا خاستۇر، سەن ماڭا باشقا خوش-خەۋەر بەر يا جەبرائىل! دېدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: يا رەسۇلۇللاھ! سەن قىيامەت كۈنى تۇنجى شەپقەت قىلغان ۋە شەپقەتكە نائىل بولغان ئىنسان بولىسەن، دېدى. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام يەنە: ھەمدۇ-سانا ئاللاھ تائالاغا خاستۇر، سەن ماڭا باشقا خوش-خەۋەر بەر يا جەبرائىل! دېدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام: يا رەسۇلۇللاھ! سەن نىمىنى سوراۋاتىسەن؟ دېدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مېنىڭ پۈتۈن ئەندىشەم ۋە قايغۇم، مېنىڭ ئارقامدا قالغان ئۈممىتىمدۇر، دېدى. ھەزرىتى جەبرائىل: ئەي ئاللاھ تائالانىڭ ھەبىبى! ئاللاھ تائالا، قىيامەت كۈنى سەن رازى بولغىچە ئۈممىتىڭنى بېغىشلايدۇ. پۈتۈن پەيغەمبەرلەردىن بۇرۇن سېنى، پۈتۈن ئۈممەتلەردىن بۇرۇن سېنىڭ ئۈممىتىڭنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ، دېدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا ئۈچ ئارزۇيۇم بار، بىرىنچىسى: ئۈممىتىمنىڭ گۇناھلىرىغا مېنى شاپائەتچى قىلسۇن. ئىككىنچىسى: دۇنيادا قىلغان گۇناھلىرى ئۈچۈن ئۇلارنى ئازاپقا دۇچار قىلماسلىقى. ئۈچىنچىسى: پەيشەنبە ۋە دۈشەنبە كۈنلىرى ئۈممىتىمنىڭ ئەمەللىرىنىڭ ماڭا بىلدۈرۈلۈشى. (ئەگەر ئەمەللىرى ياخشى بولسا، دۇئا قىلاي ئاللاھ تائالا قوبۇل قىلسۇن، ئەگەر يامان ئەمەللەرنى قىلغان بولسا، ئۇلارغا شاپائەت قىلىمەن، يامان ئەمەللىرىنىڭ دەپتىرىدىن ئۆچۈرۈلۈشىنى ئۆمۈت قىلىمەن) دېدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇنىڭ بۇ ئارزۇلىرىنى قوبۇل قىلغانلىقىنى بىلدۈردى. بۇ سۆزنى ئاڭلىغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ كۆڭلى جايىغا چۈشتى.

ئاللاھ تائالا ۋەھى قىلىپ: ئەي ھەبىبىم! ئۈممىتىڭگە بۇ قەدەر شەپقەت ۋە مۇھەببەت كۆرسەتتىشىڭنى، سېنىڭ مۇبارەك قەلبىڭگە كىم سالدى؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مېنى يارىتىپ، ماڭا تەربىيە قىلغان ئالەملەرنىڭ رەببى، دېدى. جانابى ئاللاھ ۋەھى قىلىپ: سېنىڭ ئۈممىتىڭگە بولغان رەھمىتىم، مەرھەمىتىم سېنىڭ رەھمىتىڭدىن مىڭ ھەسسە ئۈستۈن تۇرىدۇ، ئۇلارنى ماڭا تاپشۇرغىن! دېدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: ئەمدى خاتىرجەم بولدۇم، يا ئەزرائىل! ساڭا تاپشۇرغان ۋەزىپىنى ئورۇندىغىن، دېدى.

ئەزرائىل ئەلەيھىسسالام، ۋەزىپىسىنى ئورۇنداش ئۈچۈن، ئۇنىڭ ھۆرمىتىگە يارىتىلغان كائىناتىنىڭ سۇلتانىنىڭ قېشىغا يېقىنلاشتى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، يېنىدا تۇرغان سۇ قاچىسىغا مۇبارەك ئىككى قولىنى تەككۈزگەندىن كېيىن يۈزىگە سۈرتۈپ تۇرۇپ: «ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر! ئەي ئاللاھىم! سەن ئەڭ ياخشى دوستسەن!» دېدى. ئەزرائىل ئەلەيھىسسالام، ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسىنىڭ مۇبارەك روھىنى ئېلىشقا باشلىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك يۈزى بىردەم قىزىرىپ بىردەم ساغىرىشقا باشلىدى. رەسۇلۇللاھ: ئۈممىتىمنىڭ جېنىنىمۇ مۇشۇنداق شىددەت ۋە تەسلىكتە ئالامسەن؟ دېدى. ئەزرائىل: يا رەسۇلۇللاھ! ھېچكىمنىڭ جېنىنى بۇنداق ئاسان ئالمىدىم، دېدى. ئاخىرقى نەپىسىدىمۇ ئۈممىتىنى ئۇنتۇپ قالمىغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: ئەي ئەزرائىل! ئۈممىتىمگە

[271] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 258،II.

قىلىدىغان شىددىتىڭنى ماڭا قىلغىن! چۈنكى ئۇلار ئاجىزدۇر، بۇنىڭغا چىدالمايدۇ! دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن: «ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر! ئەي ئاللاھىم! سەن ئەڭ ياخشى دوستىت!» دىدى ۋە مۇبارەك روھىنى تەسلىم قىلىپ. ئاللاھ تائالاھنىڭ دەرگاھىغا...

> دۇرۇتلار ۋە سالاملار
> ساڭىدۇر يا رەسۇلەللاھ!
> دۇرۇتلار ۋە سالاملار
> ساڭىدۇر يا ھەبىبەللاھ!
> دۇرۇتلار ۋە سالاملار
> ساڭىدۇر يا سەيىيدەللاھ
> ئەۋۋەلىگە ۋە ئاخىرىغا!
> شاپائەت يا رەسۇلەللاھ!
> سەندىندۇر يا رەسۇلەللاھ!

جەبرائىل ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: «ساڭا ئاللاھنىڭ سالىمى بولسۇن ئەي ئاللاھنىڭ رەسۇلى! مېنىڭ ئارزۇيۇم ۋە ماڭا بېرىلگەن ۋەزىپە سەن ئىدىڭ، ئەمدى ھەرگىزمۇ يەر يۈزىگە قايتا كەلمەيمەن!» دەپ ۋىدالاشتى.

رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ روھى، ئەرشكە ئۆرلىشى بىلەن ھەزرەتى پاتىمە ۋالىدەمىز ۋە ئۇنىڭ پاك خانىملىرى (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن) ئۈن سېلىپ يىغلاشقا باشلىدى.[272] بۇ چاغدا قەيەردىن كەلگەنلىكى ئېنىق بولمىغان بىر ئاۋاز: «ئاللاھنىڭ سالىمى بولسۇن ئەي ئەھلى جامائەت! ئاللاھنىڭ رەھمىت ۋە بەرىكىتى بولسۇن!» دىگەندىن كېيىن، «شۇنى بىلىپ قېلىڭلاركى، ھەر قانداق جانلىق ئۆلۈمنى تېتىيدۇ، قىيامەت كۈنى پۈتۈن ئەجىرىڭلار سىلەرگە قايتۇرۇپ بېرىلىدۇ!» دىگەن مەندىكى، ئالى ئىمران سۈرىسى، 185-ئايەتنى ئوقىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇلارغا تەسەللى بېرىپ، «ئاللاھ تائالاھنىڭ ئېھسانىغا ۋە ئىكرامىغا ئىشىنىڭلار، ئۇنى قۇچاقلاڭلار، شاپائەت تىلەڭلار! بۇنداق پەرياد قىلماڭلار، ھەققى مۇسىبەتكە ئۇچرىغان، ساۋاپتىن مەھرۇم قالغانلاردۇر!» دەپ تەزىيە بىلدۈردى. بۇ سۆزلەرنى ئۇ يەردىكىلەرنىڭ ھەممىسى ئاڭلىدى ۋە قايتۇرۇپ سالام بەردى. بۇ سۆزنى قىلغان خىزىر ئەلەيھىسسالام ئىدى.

رەسۇلۇللاھتا ئۆلۈم ئالامەتلىرى كۆرۈلگەندە، ئۈممى ئەيمەن ئوغلى ئۈسامەگە خەۋەر بەردى. ئۈسامە، ھەزرەتى ئۆمەر ۋە ئەبۇ ئۇبەيدە بۇ مۇسىبەت خەۋىرىنى ئاڭلىشى بىلەن قوشۇندىن ئايرىلىپ مەسچىت نەبىگە كەلدى. ئايشە سىددىق ۋە باشقا ئاياللار يىغلىشى بىلەن مەسچىت شەرىپىتىكى ساھابىلار ھەيرانلىققا چۆكۈشتى. نىمە بولغانلىقىدىن خەۋەرسىز ئىدى. باشلىرىغا توقماق تەككەندەك بولدى. ھەزرەتى خۇددى ئۆلۈكتەك قېتىپلا قالدى. ھەزرەتى ئوسماننىڭ تىلى تۇتۇلۇپ قالدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى ئۇ چاغدا ئۆيىدە ئىدى. ئۇ يۈگۈرۈپ دىگۈدەك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھۇجۇرىسىغا كىردى ۋە ئالەملەرنىڭ پەخرىنىڭ يۈزىنى ئاچتى. ئۇ ۋاپات بولغان ئىدى. ئۇنىڭ مۇبارەك يۈزى ھەر يەرگە نۇر چېچىپ تۇراتتى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى: «ئۆلۈمىڭمۇ ھاياتىڭدەك گۈزەل ئىكەن يا رەسۇلۇللاھ!» دەپ پەيغەمبىرىمىزنى سۆيدى ۋە تولىمۇ ئۇزۇن يىغلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يۈزىنى ياپقاندىن كېيىن ئائىلە-تاۋاباتلىرىغا تەسەللى بەردى. مەسچىتكە كېلىپ، مۇنبەرگە چىققاندىن كېيىن ئاسخابى كېرەمگە خۇتبە ئوقىدى. ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقىغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە دۇئا قىلغاندىن كېيىن، «كىم پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئىمان ئېيتقان بولسا، بىلىپ قېلىڭلاركى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولدى. كىم ئاللاھ تائالاھقا ئىمان ئېيتقان بولسا، ئاللاھ ئۆلمەيدۇ ۋە مەڭگۈلۈكتۇر. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام بىر پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭدىن بۇرۇنمۇ پەيغەمبەرلەر كەلدى، ئەلۋەتتە پەيغەمبەرمۇ ۋاپات بولىدۇ، ئەگەر ئۇ ئۆلسە دىنىڭلاردىن قايتامسىلەر؟ كىم دىنىدىن چىقسا ئۇ ئاللاھ تائالاھقا زىيان ئېلىپ كېلەلمەيدۇ، بەلكى ئۆزىگە زىيان ئېلىپ كېلىدۇ. دىنىدىن چىقمىغانلارغا ئاللاھ تائالاھ ساۋاپلار بېرىدۇ» دىگەن مەندىكى ئالى ئىمران سۈرىسىنىڭ 144-ئايىتىنى ئوقىدى. ئاسخابى كېرەمگە نەسىھەت قىلىپ، ۋەزىيەتنى بىر ئاز ياخشىلىدى. شۇنداق قىلىپ ئۇلارنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋاپات بولغانلىقىغا ئىشەندى.[273] ئەلەم ۋە قايغۇدىن ئاسخابى كېرەمنىڭ يۈرىكىگە زەھەرلىك پىچاق تىققاندەك بولۇپ كەتتى. كۆزلەر يىغىدا، ياشلار يامغۇر بولۇپ ئاققان ئىدى، ھەسرەت ئوتلىرى يۈرەكلەرنى داغلىغان ئىدى.

---

[272] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،262.

[273] بۇخارى، «فەزائىلۇ-ساھابە»، 5؛ ئىبنى ھشام، ئەس-سىرە، II،655؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،271؛ ھاكىم ئەل-مۇستەدرەك، II،323.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئاسخابى كېرەم تۇنجى بولۇپ ھەزرەتى ئابۇبەكرىنى ئۆزلىرىگە خەلىپە قىلىپ بېكىتتى. ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىپ ئەمرلىرىگە بويسۇندى.[274] پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھىجرەتنىڭ ئون بىرىنچى يىلى (مىلادى 632-يىلى)، رەبىئۇل ئەۋۋەل ئېيىنىڭ 12-كۈنى دۈشەنبە پېشىن ۋاقتىدا ئالەمدىن ئۆتتى. ئۇ چاغدا قەمەر يىلى بويىچە 63 ياش، شەمسى يىلى بويىچە 61 ياش ئىدى.[275]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى، ھەزرەتى ئالى، ھەزرەتى ئاببىاس، ھەزرەتى فادىل بىن ئاببىاس، ھەزرەتى ئۇسامە بىن زەيىت ۋە ھەزرەتى سائىت غۇسۇل قىلدى.[276] ئۇنى غۇسۇل قىلغاندا بەدىنىدىن شۇنداق بىر خۇش-پۇراق كەلگەن ئىدىكى، ھازىرغىچە ھېچكىم ئۇنداق پۇراقنى پۇراپ باقمىغان ئىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنى كېپەنلىدى. ئۇنى بىر كارىۋەت ئۈستىگە قويغاندىن كېيىن مەسچىتكە ئېلىپ كەلدى. ئۇنىڭدىن بۇرۇن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋەسىيەت قىلغىنىدەك ھەممەيلەن مەسچىتتىن تالاغا چىقىپ كېتىشتى. پەرىشتىلەر توپ-توپى بىلەن كېلىپ ناماز قىلىشتى. پەرىشتىلەر ناماز قىلىپ بولغاندىن كېيىن، كىمنىڭ دىگىنى ئېنىق بولمىغان بىر ئاۋاز: «ئەمدى كىرىپ پەيغەمبىرىڭلارنىڭ نامىزىنى قىلىڭلار!» دىدى. چارشەنبە كۈنى ئاخشامغىچە ئاران تۈگىتىپ بولدى.

ئاسخابى كېرەم، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھەزرەتى ئابۇبەكرىگە بۇيرىغان، «پەيغەمبەرلەر، روھلىرى تەسلىم بولغان يەرگە دەپنە قىلىنىسۇن!» دىگەن ھەدىسە شەرىپكە ئەمەل قىلدى. ئەبۇ تالخا ئەنسارى ھەزرەتلىرىنىڭ مازار شەكلىدە قازغان مۇبارەك قەبرىسىگە چارشەنبە كۈنى يېرىم كېچىدە دەپنە قىلدى. ھەزرەتى ئاببىاسنىڭ ئوغلى كۇسەم، قەبرىدىكى ئىشلىرىنى تۈگىتىپ ئەڭ ئاخىرى چىققان ئىدى. كۇسەم: «رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك يۈزىنى ئەڭ ئاخىرقى قېتىم كۆرگەن مەن ئىدىم. مۇبارەك لەۋلىرى مىدىرلاپ تۇراتتى. ئۇنىڭغا ئېگىلىپ يېقىنلاشتىم. «يا رەببى! ئۈممىتىم!... يا رەببى! ئۈممىتىم!...» دەپ يالۋۇراتتى، دىدى.[277]

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، ئاخىرەتكە قەدەم قويغان كۈنى ئابدۇللاھ بىن زەيىت ھەزرەتلىرى: «يا رەببى! مەن بۇ كۆزۈمنى، ھەبىبىڭنىڭ مۇبارەك نۇرلۇق يۈزىگە قاراش ئۈچۈن ئىشلەتكىم بار، ئۇ ھازىر بىزدىن ئايرىلدى، ئەمدى قانداقمۇ قىلاي! يا رەببى! كۆزۈمنى مەندىن ئالغىن!» دەپ دۇئا قىلدى ۋە كور بولۇپ قالدى...

## دىندىن چىقىش ھەرىكەتلىرى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، دىندىن چىقىش ھەرىكەتلىرى ئەۋج ئالدى. بۇ ھەرىكەتلەر بارغانسىرى كۈچلىنىشكە باشلىدى. بۇلار بىلەن ئېلىپ بېرىلىدىغان قارشىلىقلاردا ھەزرەتى ئابۇبەكرى بەكمۇ مۇھىم رول ئوينىدى. ئەگەر مۇشۇنداق تەدبىرلىك بىر كىشى بولمىغان بولسا، بۇ ھەرىكەت پۈتۈن ئەرەپ ئارىلىغا تەسىر قىلغان بولاتتى. بۇنىڭ ئۈچۈن ھەزرەتى ئايشە: «رەسۇلۇللاھنىڭ روھى تەسلىم بولغاندىن كېيىن، ئەرەپلەر دىندىن چىقىشقا باشلىدى. قىيىنچىلىقلار ھەسسىلەپ ئېشىشقا باشلىدى. دادامنىڭ بېشىغا كەلگەنلەر، تاغلارنىڭ ئۈستىگە كەلگەن بولسا، مۇھەققەق تاغنىمۇ پارچىلىۋەتكەن بولاتتى» دىگەن ئىدى.[278]

ھەزرەتى ئەبۇ ھۈرەيرەمۇ: «ئەگەر ئابۇبەكرى بولمىغان بولسا، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، ئۇنىڭ ئۈممىتى ھالاك بولغان بولاتتى!» دىدى. ئۇ، ئۆزىدىن باشقا بىر ئىلاھ بولمىغان ئاللاھقا قەسەم ئىچەيكى، ئابۇبەكرى خەلىپە بولمىغان بولسا، ئۇلۇغ ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدىغان كىشى قالمىغان بولاتتى! دىگەن بولۇپ، بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان ئىدى.

ئەبۇ رەجائۇل ئۇتاريدى: «مەدىنىگە كىرىشىم بىلەن، ئىنسانلارنىڭ توپلانغانلىقىنى ۋە بىر كىشىنىڭ بىر ئادەمگە: مەن ساڭا قۇربان بولاي، سەن بولمىغان بولساڭ، بىز ھالاك بولغان بولاتتۇق!» دەپ بىر ئادەمنىڭ پىشانىسىگە سۆيگەنلىكىنى كۆردۈم ۋە «بۇ سۆيگەن ۋە سۆيۈلگەن كىم؟» دەپ سورىدىم. ئۇلار: «دىندىن چىققانلارغا قارشى كۈرەش قىلغان ئابۇبەكرىنى، ھەزرەتى ئۆمەر سۆيىۋاتىدۇ» دىدى.[279]

ھەزرەتى ئايشە: «دادام ئەرەپلەرنىڭ دىندىن چىقىۋاتقان كۈنلەردە، قىلىچىنى ئېلىپ ئاتقا مىنىشى بىلەن ھەزرەتى ئالى ئۇنىڭ يېنىغا باردى. تۆگىسىنىڭ چۇلۋۇرىنى تۇتۇپ،‹ساڭا رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوھۇت ئۇرۇشىدا قىلغان سۆزىنى تەكرارلاي،

---

[274]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،655،II.
[275]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 272،II؛ سۈھەيلى، ئەرراۋزۇل-ئۇنۇف،578،S:VII.
[276]تىرمىزى، «شەمائىل شەرىپ»،396:S.
[277]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 298،II.
[278]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،665،II؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، 312،XXX.
[279]ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، 502،XXXVIII.

قىلىچىڭنى غىلىپىغا قوي، خەتەرگە تەۋەككۈل قىلىپ بىزنى ئەلەمدە قويما! قەسەم قىلايكى، سېنىڭ بېشىڭغا بىر پالاكەت كەلسە، ئۇنىڭدىن كېيىن ئىسلامىيەتنىڭ ئاساسى يوق بولىدۇ!» دېدى. (ئەگەر ئۇ خەلىپە بولمىغان بولسا، بېرىپ ئېلىشىپ ئۆلۈشكە رازى ئىدى، شۇنداق قىلىپ خەلىپە بىر خەتەردىن قۇتۇلدى)» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئائىشە يەنە: «رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئەرەپ قەبىلىلەردىن ئۇرغۇنى دىندىن چىقتى. يەھۇدىلىك، خىرىستىيانلىق ۋە مۇشرىكلىك مەيدانغا كېلىشكە باشلىدى. مۇسۇلمانلار خۇددى قىش كېچىسىدە يامغۇردا قالغان قويلاردەك بولۇپ كەتتى. ئۇ چاغدا مەككىدىكى ئۇرغۇن ئىنسانلار دىندىن قايتىشقا تەييارلىق قىلىشقا باشلىغان ئىدى. سۇھەيل بىن ئامىر، كەبە ئىشىكى ئالدىدا مەككىلىكلەرگە تەسىرلىك سۆزلەر بىلەن ئۇلارنىڭ دىندىن قايتىشىنىڭ ئالدىنى ئالدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئىسلام تارىخىدا، دىننى رەت قىلىش ۋە دىندىن چىقىش سۆزلىرىگە، «ئىرتىجا-ئارقىغا چېكىنىش، مۇرتەجى-ئارقىغا چېكىنگەن» دېگەن تەبىرلەر بۇ ۋەقەلەردىن كېيىن قوللىنىشقا باشلىدى.

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، مۇناپىقلار يەھۇدى ۋە خىرىستىيانلارنى كۈشكۈرتكەندىن كېيىن، ئۇلار كوللىكتىپ دىندىن چىقىشقا باشلىدى.

ھەزرىتى سۇھەيل بىن ئامىر، كەبە ئىشىكى ئالدىدا مەككىلىكلەرگە: «ئەي مەككە خەلقى! سىلەر مۇسۇلمان بولغانلارنىڭ ئاخىرقىسى بولدۇڭلار، ھەرگىزمۇ دىننى رەت قىلغانلارنىڭ ۋە دىندىن چىققان تۇنجى مۇسۇلمانلاردىن بولۇپ قالماڭلار! قەسەم قىلايكى، ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەمىر قىلغىنىدەك، بۇ ئىشنى مۇھەققەق تاماملايدۇ! مەن ئۇنىڭ مۇشۇ يەردە تۇرۇپ: ‹مېنىڭ بىلەن بىرلىكتە ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر دەڭلار! سىلەرگە قاراپ ئەرەپلەر ئىسلامغا كىرسۇن! ئەرەپ بولمىغانلار سىلەرگە باج تۆلىسۇن! قەسەم قىلايكى، كىسرا ۋە قەيسەرنىڭ غەزىنىلىرى ئاللاھ يولىدا سەرىپ قىلىنىدۇ!› دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. قارشى چىقىپ مازاق قىلغانلارنىڭ ئاخىرىدا زاكات ۋە سەدىقە توپلايدىغان ئەمەلدار بولغانلىقىنى كۆردۇڭلار! قەسەم قىلايكى، قالغان ئىشلارمۇ چوقۇم ئەمەلگە ئاشىدۇ! مەن شۇنى ئېنىق بىلىپ تۇرۇۋېتىمەن، قۇياشنىڭ چىقىشى پېتىشى داۋام قىلغان ۋاقىتقىچە، بۇ دىن داۋام قىلىدۇ. ئاراڭلاردىكى ئۇ كىشىلەر سىلەرنى ئالدىمىسۇن! مېنىڭ بىلگەن بۇ ئىشىمنى ئۇلارمۇ بىلىدۇ، پەقەت ھاشىم ئوغۇللىرىغا بولغان قىزغانچۇقلىقى، ئۇلارنىڭ يۈرەكلىرىگە تامغا باستى. ئەي ئىنسانلار! مەن قۇرەيشتە قۇرۇقلۇق ۋە دېڭىزدا ئەڭ كۆپ بايلىقىم بار. سىلەر ئەمىرىڭلارغا ئىتائەت قىلىڭلار ۋە زاكاتلىرىڭلارنى تاپشۇرۇڭلار! ئەگەر ئىسلامىيەت ئاخىرغىچە داۋام قىلمىسا، مەن سىلەرنىڭ زاكاتلىرىڭلارنى سىلەرگە قايتۇرۇپ بېرىمەن!» دىدى ۋە يىغلاشقا باشلىدى. بۇنىڭ بىلەن خەلق بىر ئاز بېسىقىپ قالدى. سۇھەيل بىن ئامىرنىڭ تەسىرلىك سۆزلىرىدىن كېيىن، مەككىلىكلەر نىيەتلىرىدىن ۋاز كەچتى. ئۇنىڭدىن كېيىن مەككە ۋالىسى ئاتتاپ بىن ئەسىد ۋەزىپىسىگە قايتىپ كېلەلىدى.

سۇھەيل بىن ئامىر، بەدىر ئۇرۇشىدا مۇشرىكلەر بىلەن بىرلىكتە ئۇرۇشقا قاتناشقاندا ئەسىرگە چۈشكەن ئىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەزرىتى ئۆمەرگە، سۇھەيل توغۇرلۇق: «ياخشىلىقلار سۆزلىنىدىغان بىر ئورۇندا خەلققە تىكىلىپ تۇرۇپ خىتاپ قىلىشى، ئۆمۈت بېرىدۇ!» دېگەن ئىدى. سۇھەيلنى خوش قىلغان بۇ سۆزنىڭ ئەمدى ئۆزىنىڭ خىزمىتى بولۇپ قالغانلىقىنى چۈشەندى. ھەزرىتى ئۆمەر، سۇھەيلىنىڭ سۆزگە چىققانلىقىنى كۆرۈپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆزى دەرھال ئېسىگە كەلدى ۋە «شاھادەت كەلتۈرىمەكى، سەن مۇھەققەق ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى!» دېيىشتىن باشقا گەپ قىلالماي قالدى.[280]

## قەبرە ھاياتى

## قەبرىدە تىرىك تۇرۇشى

پەيغەمبەرلەر، بىز بىلىدىغان ھاياتى دۇنيا بىلەن قەبرىدىمۇ تىرىكتۇر. ئەۋلىيا ۋە شېھىتلارمۇ تىرىكتۇر. ئۇلارنىڭ تىرىك بولۇشى ئاغىزىمىزدىكى گەپ بولماستىن، ھەقىقەتەن تىرىكتۇر. ئىمران سۈرىسى، 169-ئايەتتە: «ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىدا ئۆلگەنلەرنى ئۆلۈك دىمەڭلار! ئۇلار، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا تىرىكتۇر. ئۇلارغا ئاللاھ تەرىپىدىن رىزىق بېرىلمەكتە!» دېگەن مەنىدە بايان قىلغان ئىدى.

---

[280] ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، VIII،484.

بۇ ئايەت كەرىمدە، شېھىتلارنىڭ تىرىك ئىكەنلىكىنى بايان قىلماقتا. ئەلۋەتتە پەيغەمبەرلەر شېھىتلەردىن يۇقىرى ئورۇندا تۇرىدۇ. ئىسلام ئالىملىرىنىڭ سۆزىگە ئاساسلانغاندا، ھەر بىر پەيغەمبەر شېھىت بولۇپ ۋاپات بولغاندۇر. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئاخىرقى كۈنلىرىدە، «ھايبەردە يېگەن زەھەرلىك تاماقنىڭ دەردىنى ھەر ۋاقىت تۇيۇپ تۇرىمەن!»[281] دېگەن ئىدى. بۇ ھەدىسە شەرىپكە قارىساق پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ شېھىت بولۇپ ۋاپات بولغانلىقىنى كۆرىۋالالايمىز. بۇ سەۋەپتىنمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ باشقا شېھىتلەرگە ئوخشاش قەبرىدە تىرىك ئىكەنلىكىنى چۈشەنگىلى بولىدۇ. «بۇخارى» ۋە «مۇسلىم» نىڭ ھەدىسلىرىدە: «مىراج كېچىسىدە، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسى يېنىدىن ئۆتتۈم. مازارىدا ئۆرە تۇرۇپ ناماز قىلىۋاتقان ئىدى» دەپ بايان قىلىنغان ئىدى.

باشقا بىر ھەدىستە: «ئاللاھ تائالاھ، تۇپراقنىڭ پەيغەمبەرلەرنى چۈرىتىشىنى ھارام قىلدى»[282] دەپ بۇيرىغان ئىدى. بۇ سۆزدە ئىسلام ئالىملىرى ئورتاق بىر قاراشقا كەلگەن بولۇپ، «بۇخارى» ۋە «مۇسلىم» نىڭ ھەدىسلىرىدە: «ئاللاھ تائالاھ، مىراج كېچىسىدە پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنى، پەيغەمبىرىمىزنىڭ يېنىغا ئەۋەتتى. پەيغەمبىرىمىز ئۇلارغا ئىمام بولۇپ ئىككى رەكەت ناماز قىلدۇردى» دەپ يازغان ئىدى.

ناماز قىلىش، روكۇ ۋە سەجدە قىلىش ئارقىلىق بولىدۇ. بۇ خەۋەر، تىرىك تۇرۇپ جەسەت بىلەن، بەدەن بىلەن قىلغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسدە ناماز قىلىشى بۇنى كۆرسىتىپ تۇرۇپتۇ. «مىشكات» دېگەن كىتاپنىڭ ئاخىرقى جىلتىدا، مىراج بابىدىكى قىسمىنىڭ ئاخىرىدا، مۇسلىمدىن ئېلىپ يازغان ئەبۇ ھۈرەيرەنىڭ ھەدىسىدە: «ئاللاھ تائالاھ ماڭا كۆرسەتتى. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆرە تۇرۇپ ناماز قىلىۋاتاتتى. جۈدەڭگۈ بولۇپ، چاچلىرى قالايمىقان ۋە ئۇزۇن ئەمەس ئىدى. شەنە قەبىلىسىدىكى بىر يىگىتتەك ئىدى. ئەيسا ئەلەيھىسسالام بولسا، ئۇرۋە بىن مەسۇد سەكافىغا ئوخشايتتى» دەپ يازغان ئىدى.[283]

شەنە يەمەندىكى ئىككى قەبىلىنىڭ ئىسمى ئىدى. بۇ ھەدىستىنمۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تىرىك ئىكەنلىكىنى كۆرىۋالالايمىز. ئۇلارنىڭ جەسەتلىرى (بەدەنلىرى) ، روھلىرىغا ئوخشاش مۇبارەكتۇر. قاتتىق ۋە زىچ ئەمەستۇر. ماددا ۋە روھ دۇنياسىدا كۆرگىلى بولىدۇ. ھەدىسە شەرىپتە، مۇسا ۋە ئەيسا ئەلەيھىسسالاملارنىڭ ناماز قىلغانلىقىنى بايان قىلغان بولۇپ، ئىنسان ناماز قىلغاندا ھەر خىل ھەرىكەتلەرنى ئورۇندايدۇ. بۇ ھەرىكەتلەر ئەلۋەتتە بەدەن ئارقىلىق بولىدۇ. روھ بىلەن بولمايدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالامنى «ئوتتۇرا بوي، ئورۇق، ئۇستىخانلىق، چاچلىرىنى تۈگىۋالغان ھالەتتە كۆردۈم» دېگەن ئىدى. يەنى روھىنى ئەمەس بەدىنىنى كۆرگەنلىكى بايان قىلىنغان.

ئىمام بەيھەكى: «پەيغەمبەرلەر قەبرىگە قويۇلغاندىن كېيىن، روھلىرى ئۇلارغا قايتۇرۇپ بېرىلىدۇ. بىز ئۇلارنى كۆرەلمەيمىز. ئۇلار پەرىشتىلەرگە ئوخشاش كۆرۈنمەس بولىدۇ. پەقەت ئاللاھ تائالاھ كارامەت بەرگەن تاللانغان ئىنسانلار ئۇلارنى كۆرەلەيدۇ» دەپ بايان قىلغان ئىدى. ئىمام سۇيۇتى بولسا: «نۇرغۇن كىشىلەر، سالاملارغا قەبرىدىن جاۋاپ كەلگەنلىكىنى نۇرغۇن قېتىم تۇيغان ئىدى. باشقا قەبرىلەردىمۇ مۇشۇنداق ۋەقەلەر يۈز بەرگەن ئىدى» دەپ بايان قىلغان بولۇپ، بىر ھەدىستە: «ماڭا سالام بېرىلسە، ئاللاھ تائالاھ روھىمنى قايتا ئەۋەتىدۇ. سالام بەرگەنگە جاۋاپ قايتۇرىمەن»[284] دەپ يازغان ئىدى.

ئىمام سۇيۇتى ھەزرەتلىرى: «رەسۇلۇللاھ، ئاللاھ تائالاھنىڭ جامالىنى كۆرۈش ئۈچۈن ئۆزىنى يوقاتقان بولۇپ، بەدىنىدىكى تۇيغۇلارنى تامامەن يوقاتقان ئىدى. بىر مۇسۇلمان سالام بېرىشى بىلەن مۇبارەك روھى بۇ ھالدىن ئايرىلىپ، بەدەن ھېس قىلىشقا باشلايدۇ. دۇنيادا بۇنداق ئىشلار ئاز ئەمەس. دۇنيا ئىشى ياكى ئاخىرەت ئىشىنى ئويلاپ خىيالغا پاتقاندا، ئىنسان يېنىدىكى كىشىنى ئۇنتۇپ قالىدۇ. ئەگەر ئاللاھ تائالاھنىڭ جامالىغا مەس بولغان بىر كىشى باشقا بىرسىنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلارمۇ؟» دەپ يازغان ئىدى.

كادى ئىيات ھەزرەتلىرى، «شىپا» كىتابىدىكى، سۇلەيمان بىن سۇھەيمدىن رىۋايەت قىلىپ: «بىر كۈنى كېچىدە، كائىناتنىڭ سۇلتانىنى چۈشۈمدە كۆردۈم. ئۇنىڭغا: يا رەسۇلۇللاھ! كېلىپ سىزگە سالام بەرگەنلەرنىڭ سالىمىنى ئاڭلامسىز؟ دېدىم. رەسۇلۇللاھ: شۇنداق بىلىمەن، ئۇلارنىڭ سالاملىرىغا جاۋاپ قايتۇرىمەن، دېدى» دەپ يازغان ئىدى.

پەيغەمبەرلەرنىڭ مازارلىرىدا تىرىك ئىكەنلىكىنى يازغان ھەدىس شەرىپلەر ئۇ قەدەر كۆپ بولۇپ، بىر-بىرىنى تەستىقلىگەن ئىدى. مەسىلەن: «قەبرەمنىڭ يېنىدا، مەن ئۈچۈن ئوقۇغان شاھادەتنى ئاڭلىيالايمەن. يىراق يەرلەردىن ئوقۇغانلارمۇ ماڭا بىلدۈرىلىدۇ»

---

[281]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، II،337؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى، II،678.
[282]نەسائى، «جۇمە»،5؛ ئىبنى ماجە، «ئىكامەتۇس سالات»،79؛ دارىمى، «سالات»،206.
[283]مۇسلىم، «ئىمام»،346؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،215.
[284]ئەبۇ داۋۇت، «مەناسىك»،100؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، II،527؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، II،245.

دەپ بۇيرىغان ئىدى. بۇ ھەدىسە شەرىپنى، ئابۇبەكرى بىن ئەبى شەيبە بىلدۈرگەن ئىدى. بۇ ۋە بۇنىڭغا ئوخشاش ھەدىس شەرىپلەر، ئالتە ئۇلۇغ ھەدىس كىتابىدا ئورۇن ئالماقتا.

ئابدۇللاھ بىن ئابباس ھەزرەتلىرىدىن، ئىبنى ئەبىد دۇنيانىڭ بىزگە خەۋەر قىلغان بىر ھەدىسىدە: «ئەگەر بىر كىشى، ئۆزى تونۇيدىغان كىشىنىڭ قەبرىسىگە بېرىپ سالام قىلسا، مېيىت ئۇنى تونۇيدۇ ۋە سالام بېرىدۇ. ئۆزى تونىمىغان مېيىتقا سالام بەرسە، مېيىت خوش بولىدۇ ۋە جاۋاپ بېرىدۇ» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ دۇنيانىڭ ھەر يەرىدە، ئۆزىگە سالام ۋە دۇئا قىلغانلارنىڭ ھەر بىرىگە قانداق بىر ۋاقىتتا جاۋاپ بېرىدۇ؟ دەپ سورايدىغان بولساق، پېشىن ۋاقتى قۇياشنىڭ مىڭلىغان شەھەرگە نۇر چاچقىنىدەك، دەپ جاۋاپ بەرسەك بولىدۇ ئەلۋەتتە.

ئىبراھىم بىن بىشار ھەزرەتلىرى: «ھەج قىلغاندىن كېيىن، پەيغەمبەرنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن مەدىنىگە باردىم. ئۇنىڭ سائادەت ھۇجۇرىسىغا سالام بەردىم. نەتىجىدە ‹ئاللاھنىڭ رەھمىتى ساڭىمۇ بولسۇن!› دىگەن جاۋاپنى ئالدىم» دەپ باياب قىلغان ئىدى. باشقا بىر ھەدىستە: «پەيغەمبەرلەر قەبرىلىرىدە تىرىك بولۇپ، ئۇ يەرلەردە ناماز قىلىدۇ»[285] دەپ يازغان ئىدى.

ئەۋلىيالارنىڭ ئۇلۇغلىرىدىن سەييىد ئەخمەت رىفاي ھەزرەتلىرىنىڭ ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش نۇرغۇن ئەۋلىيالارنىڭ پەيغەمبەرنىڭ جاۋابىغا نائىل بولغانلىقى ۋە ئەخمەت رىفاي ھەزرەتلىرىنىڭ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قولىغا سۆيۈش بىلەن شەرەپلەنگەنلىكى نۇرغۇن ئىشەنچىلىك كىتاپلاردا يېزىلغان.

ئىمام سۇيۇتى، كىتابىدا: «يۇقىرى دەرىجىدىكى ئەۋلىيالار، پەيغەمبەرلەرنى تىرىك ھالەتتە كۆرىدۇ. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنى تىرىك كۆرىشى بىر مۆجىزە ئىدى. ئەۋلىيالارنىڭ بۇنداق كۆرىشىمۇ بىر كارامەتتۇر. كارامەتلەرگە ئىشەنمەك، جاھىللىقتىن ياخشىدۇر» دەپ يازغان ئىدى.

ئىبنى ھىببان، ئىبنى ماجە ۋە ئەبۇ داۋۇت بىلدۈرگەن ھەدىسلەردە: «جۈمە كۈنلىرى ماڭا كۆپ دۇئا قىلىڭلار! بۇ دۇئالار ماڭا يەتكۈزىلىدۇ» دەپ بايان قىلغان ئىدى.‹سىز ۋاپات بولغاندىن كېيىنمۇ سىزگە يېتىپ بارامدۇ؟›دەپ سورىغاندا،‹تۇپراق پەيغەمبەرلەرنىڭ جەسىتىنى چىرىتمەيدۇ، بىر مۆمىن ماڭا سالام ۋە دۇئا قىلسا، بىر پەرىشتە ماڭا بۇنى يەتكۈزىدۇ ۋە سىنىڭ ئۈممىتىڭدىن پالانچى ئوغلى پالانچى سالام يەتكۈزدى، دەپ خەۋەر بېرىدۇ› دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ھايات ۋاقتىدا، ئاسخابىغا، ئاللاھ تائالاھنىڭ بىر رەھمىتى، ئۇلۇغ بىر نىممىتى بولغىنىدەك، ۋاپاتىدىن كېيىنمۇ پۈتۈن ئۈممىتىنىڭ نىممەت ۋە ياخشىلىقلارغا ئېرىشىشىگە سەۋەپ بولغان ئىدى.

بەكىر بىن ئابدۇللاھ مۆزەنى رىۋايەت قىلغان ھەدىس شەرىپتە، رەسۇل ئەكرەم: «ھاياتىم سىلەر ئۈچۈن خەيرىلىكتۇر. ماڭا چۈشەندۈرسەڭلار، مەنمۇ سىلەرگە چۈشەندۈرىمەن. مەن ئۆلگەندىن كېيىن، ۋاپاتىممۇ سىلەر ئۈچۈن خەيرىلىك بولىدۇ. ئەمەللىرىڭلار ماڭا كۆرسىتىلىدۇ. ياخشى ئىشلىرىڭلارنى كۆرگەن ۋاقتىمدا، ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتىمەن. يامان ئىشلىرىڭلارنى كۆرگەن ۋاقتىمدا سىلەر ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھتىن مەرھەمەت تىلەيمەن»[286] دىگەن ئىدى.

كۇسەم بىن ئابباس ھەزرەتلىرى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئاخىرەت ئىشلىرى بىلەن شەرەپلەنگەن ئىدى. قەبرە ئىچىدىكى ئىشلارنى تۈگىتىپ ئەڭ ئاخىرى چىققان ئىدى. كۇسەم ھەزرەتلىرى: «رەسۇلۇللاھنىڭ يۈزىنى ئەڭ ئاخىرقى قېتىم كۆرگەن مەن ئىدىم. قەبرە ئىچىدە مۇبارەك لەۋلىرى تىترەپ تۇراتتى. قۇلىقىمنى يېقىن ئەكەلسەم،‹يا رەببى! ئۈممىتىم!... يا رەببى! ئۈممىتىم!...› دەيتتى»[287] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

## رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى كۆرۈش

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇيقۇ ھالىمىزدا ياكى ئويغاق ۋاقتىمىزدا بىزگە كۆرۈنەمدۇ، ئەگەر ئۇ كۆرۈنسە ئۆزى شۇمۇ، ياكى ئۇنىڭغا ئوخشىغان بىرسىمۇ؟ ئالىملار بۇ توغۇرلۇق ھەر خىل جاۋاپلارنى بەردى. قەبرىدە تىرىك ئىكەنلىكى ھەققىدە ئورتاق پىكىرگە كەلگەندىن كېيىن، ئۇنىڭ كۆرۈنگەنلىكىنى نۇرغۇن قېتىم بايان قىلدى. بۇنداق بولغانلىقى نۇرغۇن ھەدىسلەردىمۇ بايان قىلىنغان

---

[285] ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، XIII،326.
[286] ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، XIII،313؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،194.
[287] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،298.

ئىدى. بىر ھەدىس شەرىپتە: «مېنى چۈشۈمدە كۆرگەن كىشى، ئويغاق ۋاقتىدا كۆرگىنى بىلەن ئوخشاشتۇر»[288] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

شۇنىڭ ئۈچۈن، ئىمامى نەۋەۋى ھەزرەتلىرى: «ھەدىس ئالىملىرى، رەسۇلۇللاھنىڭ چۈشىمىزدە كۆرۈنگەندەك ئويغاق ۋاقتىمىزدىمۇ كۆرۈنىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن ئىدى. بىر ھەدىس شەرىپتە: «مېنى چۈشىدە كۆرگەن ھەقىقەتنى كۆرگەندۇر، چۈنكى شەيتان مېنىڭ شەكلىمگە كىرەلمەيدۇ»[289] دېگەن ئىدى.

ئىبراھىم لەكانى ھەزرەتلىرى: «ھەدىس ئالىملىرى، رەسۇلۇللاھنى چۈشىمىزدە كۆرگەندەك، ئويغاق ھالەتتە كۆرشىنىڭمۇ مۇمكىن ئىكەنلىكىدە، ئورتاق قاراشقا كەلگەن. ھەر ئىككى ھالەتكە ئۇرغۇن مىساللارنى كەلتۈرەلەيمىز. بۇ مىساللاردىن بىر قانچىسى تۆۋەندىكىچە:

مۇئىنۇددىنى چەشتى ھەزرەتلىرى، بارغانلا يېرىدىكى قەبرىلەرنى زىيارەت قىلاتتى ۋە ئۇ يەردە بىر مۇددەت قالاتتى. بارغان يەرىدە تونۇلۇپ نامى چىقىشى بىلەن ئۇ يەردە ئۇزاق تۇرماستىن باشقا يەرلەرگە كېتەتتى. ئۇنىڭ بۇ ساياھەتلىرىدىن بىرى مەككە سەپىرى ئىدى. مەككە مۇئەررەمگە بېرىپ كەبە مۇئاززامنى زىيارەت قىلدى. بىر مەزگىل مەككىدە قالغاندىن كېيىن، مەدىنە مۇنەۋۋەرگە كەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مازارىنى زىيارەت قىلغان بىر كۈنى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قەبرىسىدىن « مۇئىنۇددىننى چاقىرىپ كېلىڭلار!» دېگەن بىر ئاۋاز ئاڭلاندى. بۇنى ئاۋازنى ئاڭلىغان، مازارغا قارايدىغان كىشى «مۇئىنۇددىن!» دەپ ۋارقىراشقا باشلىدى. بىر قانچە يەردىن، «كىمنى چاقىرىۋاتىسىز؟ بۇ يەردە مۇئىنۇددىندىن بىر قانچىسى بار!» دەپ جاۋاپ كەلدى. ئۇ كىشى: «مۇئىنۇددىنى چەشتى دېگەن كىشىنى چاقىردى» دەپ ۋارقىردى. مۇئىنۇددىنى چەشتى ھەزرەتلىرى بۇ سۆزنى ئاڭلىشى بىلەن سۆز بىلەن تەسۋىرلىگۈسىز بىر ھالەتكە كەلدى. كۆز-ياشلىرىنى تۆكۈپ دۇئا قىلىشقا باشلىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مازارى ئالدىغا ئەدەپ بىلەن كېلىپ ھۆرمەت بىلەن ئۆرە تۇردى. بۇ چاغدا: «ئەي قۇتۇپلارنىڭ شەيقى! ئىچىگە كىرگىن!» دېگەن بىر ئاۋازنى ئاڭلىدى. پەيغەمبىرىمىز ئۇنىڭغا: «سەن مېنىڭ دىنىمغا خىزمەت قىلغانلاردىن بولسەن، سېنىڭ ھىندىستانغا بېرىشىڭ كېرەك، سەن ھىندىستانغا بارغىن، ئۇ يەردە ئەجمىر دېگەن بىر شەھەر بار، ئۇ يەردە مېنىڭ ئەۋلاتلىرىمدىن (نەۋرىلىرىمدىن) سەييىد ھۈسەيىن ئىسىمىدىكى بىر كىشى بار. ئۇ يەرگە جىھات ۋە ئۇرۇش مەقسىتىدە كەتكەن ئىدى. ئۇ ھازىر شېھىت بولدى. ئەجمىر كاپىرلارنىڭ قولىغا چۈشۈپ قېلىش ئالدىدا تۇرىدۇ. سېنىڭ ئۇ يەرگە بېرىش سەۋەبىڭ ۋە ساۋابىڭ بىلەن ئىسلامىيەت ئۇ يەردە تارقىلىدۇ ۋە كاپىرلار خورلۇق تارتىدۇ. ئۇلار كۈچسىز ۋە تەسىر دائىرەسىز قالىدۇ» دېگەندىن كېيىن ئۇنىڭغا بىر ئانار بەردى ۋە «بۇنىڭغا دىققەت بىلەن قارىغىن، قەيەرگە بارىدىغانلىقىڭنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ!» دېدى. مۇئىنۇددىنى چەشتى ھەزرەتلىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بەرگەن ئانارنى ئالغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دېگىنى بويىچە ئانارغا دىققەت بىلەن قارىدى. شەرىق بىلەن غەرىپ ئارىسىدىكى پۈتۈن يەرلەر كۆرۈنۈشكە باشلىدى.

ئەخمەت رىفاي ھەزرەتلىرى ھەجگە بارغان ئىدى. ھەجدىن قايتىپ مەدىنە مۇنەۋۋەرگە بېرىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك مازارىنى زىيارەت قىلغاندا، تۆۋەندىكى مەندە شېئىر ئوقىغان ئىدى.

ئەي مۇئەللىم ئۇزاق ئىدى تۇپرىقىڭنى سۆيۈش ئۈچۈن كېلىش،
گەر ئۆزەم كېلەلمىسەم روھىمنى ۋەكىل قىلىپ ئەۋەتەر ئىدىم.
مانا ئەمدى نېسىپ بولدى مۇبارەك قەبرەڭنى زىيارەت قىلىش،
بەرگىن مۇبارەك قولۇڭنى، سۆيسۇن لەۋلىرىم ئۇنى ئەي ھەبىبىم!

شېئىر تۈگىشى بىلەن، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ قولى قەبرىدىن چىقىشقا باشلىدى. ئەخمەت رىفاي ھەزرەتلىرى ئاجايىپ ھۆرمەت ۋە تازىم بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك قولىغا سۆيدى. ئۇ يەردىكى كىشىلەر بۇنى كۆرۈپ ھەيرانۇ-ھەۋەستە قالدى.

---

[288]تىرمىزى، شەمائىل شەرىپ، S:409.

[289]بۇخارى، «تابىر»، 10؛ مۇسلىم، «رۇيا»، 22؛ ئەبۇ داۋۇت، «ئەدەپ»،96؛ تىرمىزى، «رۇيا»، 4؛ ئىبنى ماجە، «تەبىرۇل رۇيا»، 4؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت،I،400؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، VII،232.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك قولىنى سۆيگەندىن كېيىن، راۋدائى مۇتەھھارا ئىشكلىرىنىڭ بوسۇغىسى ئالدىدا ياتتى. يىغلاپ كۆز ياشلىرىنى تۆككەن ھالدا، ئۇ يەردىكى جامائەتكە، «ئۇستۈمدىن دەسسەپ ئۆتۈڭلار!» دەپ يالۋۇردى. ئالىملار باشقا ئىشكلەردىن چىقىشقا مەجبۇر بولۇپ قالدى. بۇ كارامەت بەكمۇ مەشھۇر بۇلۇپ، تىلدىن-تىلغا داستان بولۇپ ھازىرقى كۈنىمىزگىچە كەلگەن ئىدى.

ئىبنى ئابىدىن ھەزرەتلىرى دىنغا مەھكەم ياپىشقانلىقى بىلەن مەشھۇر ئىدى. ئۇنىڭ كارامەت ۋە ئۇلۇغلۇقى كۆپ ئىدى. ئۇ بەش ۋاقىت نامازدا ئەتەھىياتۇ ئوقۇغاندا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا باش-كۆزى بىلەن كۆرۈنەتتى، ئەگەر كۆرەلمىسە نامىزىنى قايتا قىلاتتى. ئىسلام ئالىملىرىنىڭ ئەڭ ئۇلۇغلىرىدىن ئىككىنچى مىڭ يىلىنىڭ يېڭىلىق ياراتقۇچىسى ئىمام راببانى ئەخمەت فارۇق سەرھەندى ھەزرەتلىرى: «رامىزان ئېيىنىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە، تولىمۇ گۈزەل بىر كەيپىياتقا كىردىم. كارىۋىتىمدە ئۇخلاي دەپ كۆزلىرىمنى يۇمغان ئىدىم. كارىۋىتىمدا باشقا بىرسىنىڭ كېلىپ ئولتۇرغانلىقىنى ھېس قىلدىم. شۇنداق كۆزۈمنى ئېچىشىم بىلەن، ئاھ! كىمنى كۆرەي! ئاۋۋالقى ۋە كېيىنكىلەرنىڭ مۇبارەك ئەپەندىسى پەيغەمبىرىمىز ئىدى» دىگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا: «سېنىڭ ئۈچۈن تەستىق خېتى يېزىشقا كەلدىم. ھازىرغىچە ھېچكىمگە بۇنداق بىر ئىجازەت يازمىدىم!» دىگەن ئىدى. بۇ يازمىنىڭ ئىچىدە، بۇ دۇنياغا ئائىت ئۇلۇغ نىممەتلىرى ۋە ئۇ دۇنياغا ئائىت مۇكاپاتلىرى يېزىلغان ئىدى.

ئابدۇلقادىر گەيلانى ھەزرەتلىرى، گۈنيە دىگەن كىتابىدا ئىبراھىم تەمىمى ھەزرىتلىرىنى، «خىزىر ئەلەيھسسالام ماڭا: ئەگەر چۈشىڭدە رەسۇلۇللاھنى كۆرۈشنى خالىساڭ، ناماز شام نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن، خۇپتەن نامىزىغىچە ھېچكىم بىلەن پاراڭلاشماستىن تۆۋبە نامىزى قىلغىن، ھەر ئىككى رەكەتتە بىر قېتىم سالام بەرگىن. ھەر بىر رەكەتتە بىر قېتىم، فاتىھە سۈرىسىنى ۋە يەتتە قېتىم ئىخلاس سۈرىسىنى ئوقىغىن. خۇپتەن نامىزىنى جامائەت بىلەن قىلغاندىن كېيىن ئۆيۈڭگە بېرىپ ۋىتىر نامىزىنى قىلغىن. ئۇخلاشتىن بۇرۇن يەنە ئىككى رەكەت ناماز قىلىپ، ھەر بىر رەكەتتە ئىخلاس سۈرىسىنى يەتتە قېتىم ئوقىغىن. نامازدىن كېيىن سەجدە قىلىپ، يەتتە قېتىم ئاللاھ تائالاھتىن گۇناھلىرىڭنى تىلىگىن. يەتتە قېتىم، «سۇبھانەئاللاھى ۋەلھەمدۇ لىللاھى ۋەلە قۇۋۋەتتە ئىللە بىللەھى ئالىييىل ئەزىم» دىگەندىن كېيىن بېشىڭنى سەجدىدىن كۆتۈرۈپ، قولىرىڭنى كۆتۈرگەن ھالدا: ئەي ياخشىلىقلار ئېگىسى، ئەي ھوقۇق ئېگىسى، يا زەلجەلالى ۋەلئىكرام، يا ئىلاھەل ئەۋۋەلىنە ۋەل ئاخىرىن ۋە يا راخمانەد دۇنيا ۋەلئاخىرەتى ۋە رەھىماھۇمە، يا رەببى، يا رەببى، يا رەببى، يا ئاللاھ، يا ئاللاھ، يا ئاللاھ، دىگىن. ئۇنىڭدىن كېيىن ئورنىڭدىن تۇرۇپ، ئوخشاش دۇئانى ئوقىغىن. يەنە سەجدە قىلىپ ئوخشاش دۇئانى ئوقىغىن. ئۇنىڭدىن كېيىن بېشىڭنى كۆتۈرۈپ قىبلە تەرەپكە قاراپ، خالىغان شەكىلدە ئۇخلىغىن. ئۇيقۇڭ كەلگىچە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە دۇئا ۋە سالام قىلغىن، دىدى. مەن: بۇ دۇئانى كىمدىن ئۆگەنگەن بولساڭ، ماڭا دەپ بەرگىن! دىدىم. ھەزرەتى خىزىر: ماڭا ئىشەنمىدىڭمۇ؟ دىدى. مەن: ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى ساڭا ئىشەندىم، دىدىم. خىزىر ئەلەيھسسالام: رەسۇلۇللاھ، بۇ دۇئانى ئۆگەتكەن ۋە ۋەسىيەت قىلغان سۆھبەتتە بار ئىدىم. بۇ دۇئانى، ئۇ ئۆگەتكەن كىشىدىن ئۆگەندىم، دىدى. مەن خىزىر ئەلەيھسسالامنىڭ دىگىنى بويىچە قىلدىم. ئۇخلاشتىن بۇرۇن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سالام ۋە دۇئا قىلىشقا باشلىدىم. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرۈش ئارزۇسى بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇيقۇم قېچىپ تاڭ ئاتقىچە ئۇخلىيالمىدىم. بامدات نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن، كۈن چىققۇچە ئولتۇردۇم. دۇخا نامىزى قىلدىم. ئۆز-ئۆزەمگە: «ئاخشامغىچە ھاياتلا بولىدىكەنمەن، ئاخشام قىلغانلىرىمنى تەكرارلايمەن!» دىگەندىن كېيىن ئۇخلاپ قاپتىمەن. چۈشۈمدە پەرىشتىلەر كېلىپ مېنى جەننەتكە ئېلىپ باردى. ئۇ يەردە ياقۇت، زۇمرۇت ۋە ئۈنچە-مەرۋايىتلاردىن ياسالغان سارايلار، ھەسەل، سۈت ۋە جەننەت شاراپلىرىدىن دەريالار كۆردۈم. مېنى جەننەتكە ئېلىپ كەلگەن پەرىشتىلەرگە: شۇ ساراي كىمنىڭ؟ دىدىم. پەرىشتىلەر: سېنىڭ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىڭ ئۈچۈن ساڭا بېرىلگەن، دىدى. جەننەتنىڭ مېۋىلىرىدىن يىگۈزمەي، جەننەت سۇلىرىدىن ئىچكۈزمەي تۇرۇپ مېنى جەننەتتىن چىقارمىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن مېنى بۇرۇنقى يەرىمگە ئېلىپ كەلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدا يەتمىش پەيغەمبەر ۋە ھەر سەپنىڭ ئارىسىدا شەرىق بىلەن غەربىنىڭ ئۇزۇنلىقىدا يەتمىش سەپ پەرىشتە ماڭا سالام بەردى ۋە قولۇمنى تۇتتى. بۇ چاغدا مەن: يا رەسۇلۇللاھ! خىزىر ئەلەيھسسالام شۇ ۋەقەنى سەندىن ئاڭلىغانلىقنى سۆزلەپ بەردى، دىدىم. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: خىزىر توغرا سۆزلىدى. ئۇنىڭ ئېيتقانلىرى ھەقتۇر. خىزىر يەر يۈزىدىكى ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ ئالىمى، ئەۋلىيالارنىڭ رەئىسى، يەر يۈزىدىكى ئاللاھنىڭ ئەسكىرىدۇر، دىدى. مەن يەنە: يا رەسۇلۇللاھ! بۇ ئەمەلنى قىلغانلارغا، مېنىڭ كۆرگەنلىرىمدىن باشقا قانداق مۇكاپاتلار بار؟ دىدىم. پەيغەمبەر: سېنىڭ كۆرگەنلىرىڭدىن ۋە ساڭا ئېھسان قىلىنغانلاردىن ئۈستۈن تۇرىدىغان يەنە قانداق مۇكاپات بولىشى كېرەك؟! سەن جەننەتتىكى يەرىڭنى ۋە ماقامىڭنى كۆردۈڭ. جەننەتتىكى مېۋىلەردىن يىدىڭ، شاراپلاردىن ئىچتىڭ، مېنىڭ بىلەن بىرلىكتە پەرىشتىلەرنى، پەيغەمبەرلەرنى ۋە ھۆر-پەرىلەرنى كۆردۈڭ، دىدى. مەن: يا رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ قىلغان ئەمەللىرىمنى قىلىپمۇ، چۈشىدە مېنىڭ كۆرگەنلىرىمنى كۆرەلمىگەن كىشىلەرگە

ماڭا ئېھسان قىلغانلار نېسىپ بولامدۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر: مېنى ھەق پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، ئاللاھ تائالاھ ئۇ كىشىنىڭ گۇناھلىرىنى كەچۈرىدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۇ كىشى ھەققىدىكى غەزىپى يانىدۇ. مېنى ھەق پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، سېنىڭ كۆرگەنلىرىڭنى چۈشىدە كۆرمىگەن تەغدىردىمۇ، ساڭا بېرىلگەن نىممەتلەر ئۇنىڭغىمۇ بېرىلىدۇ. كۆكتىن، ئاللاھ تائالاھ بۇ ئەمەلنى قىلغانلارنى، شەرىقتىن غەرىپكىچە بولغان زىمىندىكى مۇھەممەتنىڭ ئۈممىتىنى ئەپۇ قىلدى-دىگەن بىر ئاۋاز كېلىدۇ، دىدى. مەن: يا رەسۇلۇللاھ! سېنىڭ جامالىڭنى ۋە جەننەتنى كۆرگىنىمدەك، ئۇ كىشىلەرمۇ بۇ نىممەتتىن بەھىرمان بولامدۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر: شۇنداق، ئۇلارغا ھەممىسى بېرىلىدۇ، دىدى. مەن: يا رەسۇلۇللاھ! ئەر-ئايال پۈتۈن مۆمىنلەرگە بۇ دۇئانى ئۆگەتسەك مۇۋاپىق بولامدۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر: مېنى ھەق پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، بۇ ئەمەلنى ئاللاھ تائالاھنىڭ مۇبارەك قىلىپ ياراتقان، ئۇنىڭ رىزاسىغا ئېرىشكەن ئىنسانلىرىدىن باشقىلار قىلالمايدۇ، دىدى.

چۈشىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ھەققى بىر شەكلىدە كۆرگەن كىشى ئۇنى كۆرگەن بولۇپ ھېساپلىنىدۇ. چۈنكى شەيتان ئۇنىڭ شەكلىگە كىرەلمەيدۇ. ئەمما شەيتان باشقا كىشلەرنىڭ شەكلىگە كىرىپ كۆرىنىشى مومكىن. رەسۇلۇللاھنى تونىمىغان كىشلەرنىڭ بۇنى ئايرىمىقى تەس بولىدۇ.

بەزى ئالىملار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى باشقا شەكىللەردە كۆرۈشمۇ ئۇنى كۆرگەنلىك ھېساپلىنىدۇ، ئەسلى شەكلىدە كۆرەلمەسلىكى ئۇ كىشىنىڭ دىنىدىكى ئاجىزلىقىدۇر، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ئەسلى شەكلىدە چۈشىدە كۆرگەن ۋە مۆمىن بولۇپ ئالەمدىن ئۆتكەن كىشلەر مۇھەققەق جەننەتكە كىرىدۇ، دەپ قارايدۇ.

ئەبۇ ھۈرەيرە ھەزرەتلىرى: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئەگەر بىر كىشى جۈمە كۈنى ئاخشىمى، ئىككى رەكەت ناماز قىلسا، ھەر بىر رەكەتتە فاتىھە ۋە ئايەتەلكۇرسى سۈرىسىنى بىرەر قېتىم، ئىخلاس سۈرىسىنى ئون بەش قېتىم ئوقۇسا، نامازدىن كېيىن بىر قېتىم ‹ئاللاھۇمە سەللى ئالا مۇھەممەدىن نەبىييىلئۇممى› دېسە، يەنە بىر جۈمە كۈنىگىچە بولغان ئارلىقتا مېنى چۈشىدە كۆرىدۇ. ئۇ كىشىنىڭ بۇرۇنقى ۋە كەلگۈسىدىكى گۇناھلىرى ئەپۇ قىلىنىدۇ. جەننەت مېنى كۆرگەنلەر ئۈچۈندۇر، دىدى» دەپ ھەدىس قىلغان ئىدى.

## پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش

كائىناتنىڭ پەخرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «كىم ۋاپاتىمدىن كېيىن قەۋرەمنى زىيارەت قىلسا، مېنى ھايات ۋاقتىمدا زىيارەت قىلغاندەك بولىدۇ» دەپ بۇيرىغان ئىدى. مىراتى مەدىنە دىگەن كىتاپتا: «قەبرەمنى زىيارەت قىلغان كىشى مېنىڭ شاپائىتىمگە نائىل بولىدۇ» دەپ يازغان ئىدى. بۇ ھەدىسە شەرىپنى، ئىبنى ھۈزەيمە ۋە بەززار، دارە-كۇتنى، تابەرانى خەۋەردار قىلغان ئىدى. بەززار ھەزرەتلىرى، باشقا بىر ھەدىستە: «قەبرەمنى زىيارەت قىلغانغا شاپائىتىم ھالال بولدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. «مۇسلىمى شەرىپ» تە ۋە ئەبۇ بەكىر مەككارىنىڭ «مۇجەم» كىتابىدىكى ھەدىس شەرىپتە: «كىم باشقا بىر نەرسىنى نىيەت قىلماستىن، پەقەت مېنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن قەبرەمگە كەلسە، قىيامەت كۈنى ئۇنىڭغا شاپائەت قىلىشتا، ھەققىمنى ھالال قىلدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى. بۇ ھەدىس شەرىپ، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز ئۆزىنى زىيارەت قىلىپ مەدىنە مۇنەۋۋەرگە كەلگەنلەرگە شاپائەت قىلىدىغانلىقىنى بىلدۈرمەكتە.

دارە-كۇتنىنىڭ بىر ھەدىسىدە: «ھەج قىلىش ئۈچۈن كېلىپ مېنى زىيارەت قىلمىغان كىشى، مېنىڭ كۆڭلۈمنى يېرىم قىلغان بولىدۇ» دەپ بايان قىلغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ، باشقىلارنى ئۆزىنى زىيارەت قىلىشنى ئارزۇ قىلىشى بولسا، ئۈممىتىنى ساۋاپقا ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈندۇر.

بۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام ئالىملىرى، ھەج ۋەزىپىسىنى ئورۇندىغاندىن كېيىن، مەدىنە مۇنەۋۋەرگە كېلىپ، مەسچىت شەرىپنى زىيارەت قىلاتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن، «راۋادائى مۇتەھھارا» بىلەن مۇنىرى مۇنبەرىنى ۋە ئەرىش ئالادىنمۇ ئۇلۇغ بولغان قەبرە شەرىپنى، ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئولتۇرغان، يۈرگەن، تۇتقان، ۋەھى كەلگەندە يۆلەنگەن يۆلەنچۈكى، مەسچىت ياسىغاندا ياكى رىمۇنىت قىلغاندا ئىشلىگەن، پۇل بېرىپ ياردەم قىلغان ئاسخابى كېرەم ۋە ئۇنىڭغا تابى بولغانلارنىڭ يەرلىرىنى زىيارەت قىلىپ، ئۇلارنى كۆرۈش بىلەن بەرىكەت تاپاتتى. ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن ئالىملار ۋە سالىھ ئەمەل ئېگىلىرى بولسا، ھەج پائالىيىتىدىن كېيىن مەدىنە مۇنەۋۋەرگە كېلىپ ئۇ ئالىملار قىلغانلارنى قىلاتتى. تۆنۈگۈن قىلغاندەك بۈگۈنمۇ نۇرغۇن ھاجىلار بۇ ئىشنى داۋام قىلىپ مەدىنە مۇنەۋۋەرگە كېلىۋاتىدۇ.

تەركى ئەدەپتىن خالى خۇدا مەھبۇبىسىنىڭ دەرگاھدۇر بۇ،
ئىلاھى نەزەرگاھدۇر ، ماقامى مۇستاپادۇر بۇ.
رىئايەتۇ ئەدەپ شەرتى بىلەن كىر نەبى بۇ دەرگاھقا،
مەلەكلەر تاۋاپگاھدۇر ھەم ئەنبىيالار سۆيگۈگاھدۇر بۇ.

نابى

ئىسلام دۇنياسىنىڭ قۇياشى ئەبۇ ھانىفە ھەزرەتلىرى: «پەزىلەت ۋە سۆيۈملۈك ئىش بولغان قەبرە زىيارىتى، ۋاجىپ (قىلىسا ياخشى بولغان) دەرىجىسىگە يېقىن بىر ئىبادەتتۇر» دىگەن ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك قەبرىسىنى زىيارەت قىلغان كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا كۆپ دۇئا ۋە سالام كەلتۈرىشى لازىم. ئوقۇلغان دۇئا ۋە سالاملارنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يەتكۈزىلدىغانلىقىنى نۇرغۇن ھەدىستە بايان قىلغان. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى زىيارەت قىلىشنىڭ تەرتىپى تۆۋەندىكىدەك بىلدۈرۈلدى:

مەدىنە مۇنەۋۋەر شەھىرى ئۇزاقتىن كۆرۈنىشى بىلەن، سالام ۋە دۇئا قىلىش باشلىنىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن، «ئاللاھۇممە ھازا ھارەمۇ نەبىييىكە، فەجئالھۇ ۋىكايەتەن لى مىنەننار ۋە ئەمانەن مىنەلئازاپ ۋە سۇئىلھىساب» دېيىلىدۇ. مومكىن بولسا شەھەر ۋە مەسچىتكە كىرىشتىن بۇرۇن غۇسۇل ۋە تاھارەت ئېلىش، خۇش-پۇراق ئەتىرلەر چېچىپ، يېڭى ۋە پاكىز كىيىملەر كىيىلىدۇ. چۈنكى بۇلار تازىم ۋە ھۆرمەتنىڭ ئىپادىسىدۇر. مەدىنە مۇنەۋۋەرگە كىچىك پېئىللىق، تەمكىن ۋە سۈكۈت بىلەن كىرىلىدۇ ۋە «بىسمىللاھى ۋە ئالا مىللەتى رەسۇلىللاھ» دىگەندىن كېيىن، ئىسرا سۈرىسىنىڭ 80-ئايىتىنى ئوقۇشىمىز لازىمدۇر. ئۇنىڭ ئارقىسىدىنلا «ئاللاھۇممە ساللى ئالا مۇھەممەدىن ۋە ئالا ئالى مۇھەممەت. ۋاگفىر لى زۇنۇبى ۋەفتاخ لى ئەبۋابە راھمەتىكە ۋە فادلىكە» دىگەچ مەسچىت نەبىگە كىرىمىز. ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇنبەرىنىڭ قېشىدا ئىككى رەكەت مەسچىت ھەققى نامىزى قىلىمىز. مۇنبەرنىڭ تۇتقۇچىغا ئوڭ مۈرىمىزنىڭ ئېگىزلىكىدە تۇرىمىز.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بۇ يەردە ناماز قىلاتتى. بۇ يەر پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇنبىرى بىلەن قەبرە ئارىسى ئىدى. بىر ھەدىس شەرىپتە: «قەبرەم بىلەن مۇنبەر ئارىسى جەننەت باغچىلىرىدىن بىرىدۇر. مۇنبەر بۇلاق ئۈستىدە تۇرىدۇ»[290] دەپ بايان قىلغان ئىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن زىيارەت قىلغان كىشى ئاللاھ تائالا ۋە رەسۇلىنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىشنى چىن قەلبىدىن نىيەت قىلغانلىقى سەۋەبىدىن سەجدە قىلىشى كېرەك. دۇئادىن كېيىن ئورنىدىن تۇرۇپ، پەيغەمبىرىمىزنىڭ قەبرىسىگە ۋە ھۇجرا سائادەتلىرىگە كېلىشى، يۈزىنى قىبلىگە قارىتىپ مۇبارەك پەيغەمبىرىمىزنىڭ يۈزىدىن ئىككى مېتىر ئارلىقتا ھۆرمەت بىلەن تۇرىشى، بەك يېقىنلاشماسلىقى كېرەك. خۇش-خۇي تۇرىشى، ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇرئان-كەرىمدە بىلدۈرگەن شەكلىدە، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى، خۇددى ھايات ۋاقتىدا بۇ ئۇلۇغ يەردە تۇرغان ھالەتتە پەرەز قىلىپ، ئەدەپ بىلەن تۇرىشىمىز لازىمدۇر. تەمكىن ۋە ئېغىر بېسىق ھالىتىمىزنى ساقلىشىمىز، قوللىرىمىزنى قەبرە تاملىرىغا قويماسلىقىمىز، ئۇزاق يەردە ئەدەپ بىلەن تۇرۇشقا دىققەت قىلىشىمىز كېرەك. خۇددى نامازدا تۇرغاندەك تۇرساق بولىدۇ.

سۆيۈملۈك پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك جامالىنى خىيال قىلىشىمىز. ئۆزىمىزنىڭ سۆزلىرىنى، دۇئالىرىمىزنى، سالاملىرىمىزنى، ئۇنى ئاڭلايدۇ ۋە بىزگە جاۋاپ ۋە سالام بېرىپ ئامىن دەيدۇ، دەپ ئويلىشىمىز كېرەك.

ھەقىقەتەن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «كىم مېنىڭ قەبرەمگە كېلىپ سالام قىلسا، مەن ئۇنى ئاڭلايمەن» دىگەن ئىدى. يەنە بەزى ھەدىس شەرىپلەردە، رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىزنىڭ قەبرىسى ئالدىدا بىر پەرىشتىنىڭ بارلىقىنى، ئۇ پەرىشتىنىڭ بېرىلگەن سالاملارنى پەيغەمبەرىمىزگە يەتكۈزىدىغانلىقىنى بايان قىلغان ئىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، «ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا سەييىدى يا رەسۇللۇھ! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا نەبىييئاللاھ! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا سەفىييئاللاھ! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا ھەبىبئاللاھ! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا

[290] پەقەت بەزى مەنبەلەردە، «قەبرەم بىلەن مۇنبەرنىڭ ئارىسى، جەننەت باغچىلىرىدىن بىرىدۇر. مۇنبىرىم بۇلاقنىڭ ئۈستىدە» شەكلىدە بايان قىلىنغان. بۇخارى، «ئىتىسام»، 16؛ مۇسلىم، «ھاچ»، 588؛ بۇخارى، «ئىتىسام»، 16؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 236، II لەرگە قاراڭ.

نەبىيەررا ھمەتى! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا شەفئال ئۇممەتى! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا سەييدەلمۇرسەلىن! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا ھاتەمەننەبىيىن!» دېيىش كېرەك.

ئاللاھ تائالاھ ساڭا ئەڭ ئۇلۇغ ئېھسان ۋە مۇكاپات بەرسۇن. مەن شاھادەت كەلتۈرىمەنكى، سەن پەيغەمبەرلىك ۋەزىپەڭنى ئادا قىلدىڭ. ئامانەتنى ئادا قىلدىڭ، ئۈممىتىڭگە نەسىھەت قىلدىڭ، ساڭا ئۆلۈم يېتىپ كەلگۈچە ئاللاھ تائالاھنىڭ يولىدا جىھات قىلدىڭ، ئاللاھ تائالاھ ساڭا قىيامەت كۈنىگىچە دۇئا ۋە سالاملار نېسىپ قىلسۇن. يا رەسۇلۇللاھ! بىز بەكمۇ يىراق يەرلەردىن قېشىڭغا كەلدۇق. سېنىڭ مۇبارەك قەبرەڭنى زىيارەت قىلىش، سېنىڭ ھەققىڭنى ئورۇنداش، سېنىڭ قىلغانلىرىڭنى كۆرۈش، سېنى زىيارەت قىلىش بىلەن بەرىكەت تېپىش، سېنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ دەرگاھىدا بىزگە شاپائەت قىلىشىڭنى تىلەش ئۈچۈن كەلدۇق. چۈنكى خاتالىشلاردىن بەللىرىمىز پۈكۈلدى. گۇناھلىرىمىزنى مۈرىلەر كۆتۈرەلمەي قالدى. يا رەسۇلۇللاھ! سەن شاپائەت قىلغان ۋە شاپائەتلىرى قوبۇل بولۇنغان زات، ماقامى ماھمۇت سېنىڭ ئۈچۈن تەييارلانغان، دېيىش كىرەك.

ھەمدە، ئاللاھ تائالاھمۇ قۇرئان كەرىمدە (نىسا سۈرىسىنىڭ 64-ئايىتىدە، مەنىسى): «بىز ھەر بىر پەيغەمبەرنى، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرى بىلەن (ئەۋەتىلگەن قەۋىم تەرىپىدىن) ئۆزىگە ئىتائەت قىلىشى ئۈچۈن ئەۋەتتۇق. ئۇلار نەپسىگە زۇلۇم قىلغاندىن كېيىن، قايتا كېلىپ ئاللاھ تائالاھتىن كەچۈرۈم سورايدۇ. رەسۇلۇم ئۇلار ئۈچۈن شاپائەت تىلىسە، ئاللاھ تائالاھ، ئەلۋەتتە ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلىدۇ ۋە ئۇلارغا شاپائەت قىلىدۇ» دەپ بۇيرۇلغان ئىدى.

بىز سېنىڭ ھۇزۇرىڭغا كەلدۇق، بىز ئۆز نەپسىمىزگە زۇلۇم قىلدۇق. گۇناھلىرىمىزنىڭ ئەپە قىلىنىشىنى ئارزۇ قىلىمىز. يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالاھنىڭ دەرگاھىدا بىزگە شاپائەت قىلغىن. يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالاھتىن بىزنىڭ روھىمىزنى سۈننىتىڭ بىلەن ئېلىشقا، ئەتىكى قىيامەت كۈنىدە مەھشەر مەيدانىغا توپلانغاندا سېنىڭ بىلەن بىرلىكتە قىلىشقا، سېنىڭ كەۋسەر بۇلىقىڭغا كېلىپ ئۇ يەردىن سۇ ئىچىشكە نېسىپ قىلغىن. يا رەسۇلۇللاھ! سېنىڭ شاپائىتىڭنى ئارزۇ قىلدۇق، دەپ دۇئا قىلىشىمىز ۋە «... ئەي ئاللاھىم! بىزنى ۋە ئىمانى بىلەن بىزدىن بۇرۇن ۋاپات بولغان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلغىن! ئىمان ئەتكەن ئىنسانلار ئۈچۈن قەلبىمىزدە ئۇلارغا قارشى ئۆچمەنلىك قويمىغىن! ئەي ئاللاھىم! سەن مۇھەققەق شەپقەت ۋە مەرھەمەت ئېگىسى» مەنىسىدىكى ھاشىم سۈرىسى، 10-ئايەتنى ئوقىشىمىز لازىم.

ئۇنىڭدىن كېيىن سالام قىلغانلارنىڭ سالىمىنى ئېلىپ، «ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا رەسۇلۇللاھ! شۇ كىشى، سېنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ دەرگاھىدا شاپائەتچى بولۇشىڭنى ئارزۇ قىلىدۇ. ئۇنى ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارنى شاپائىتىڭگە ئالغىن!» دېيىش ۋە ئۆزى خالىغان شەكىلدە دۇئا ۋە سالام قىلىش كېرەك. ئۇنىڭدىن كېيىن يېرىم مېتىر ئوڭ تەرەپتىكى ئابۇبەكرى سىددىق ھەزرىتىلىرىنىڭ قەبرە بېشىغا كېلىپ، «ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا خەلىپەتە رەسۇلۇللاھ! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا رەفىكاھۇ فىلگار! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا ئەمىنەھۇ ئالەل-ئەسرار! ئاللاھۇ تائالاھ، بۇ ئۈممەتنىڭ ئىمامى بولغان ساڭا ئەڭ ئۇلۇغ مۇكاپات ۋە نىمەمەت بەرسۇن! سەن رەسۇلۇللاھقا ئەڭ گۈزەل شەكىلدە خەلىپە بولدۇڭ. ئەڭ گۈزەل شەكىلدە ئۇنىڭ سۈننىتىنى داۋاملاشتۇردۇڭ. مۈرتەدلەرگە (دىندىن چىققانلارغا) ۋە توغرا يولدىن ئايرىلغانلارغا قارشى كۈرەش قىلدىڭ. ھەر دائىم ھەقنى تەۋسىيە قىلدىڭ. ۋاپات بولغىچە، ھەق يولدا ماڭغانلارغا ياردەمچى بولدۇڭ. ئاللاھ تائالاھنىڭ سالىمى، بەرىكىتى ۋە رەھمىتى ساڭا بولسۇن! ئاللاھىم! ئۇنىڭ سۆيگۈسىنى روھىمىزغا ئالغىن! ئۇنىڭ ئۈچۈن قىلغان زىيارىتىمىزنى قۇرۇق قول قايتۇرما!» دەپ دۇئا  قىلىشىمىز كېرەكتۇر.

ئۇنىڭدىن كېيىن يەنە يېرىم مېتىر ئوڭ تەرەپتىكى ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ قەبرە بېشىغا كېلىپ: «ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا ئەمىرەلمۆمىنىن! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا مۈزھىرئەلئىسالام! ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە يا مۈسكىرئەلئەسنام! ئاللاھ تائالاھ، ساڭىمۇ ئۇلۇغ مۇكاپات ۋە نىممەتلەر بەرسۇن! ھاياتىڭدىمۇ، ئۆلۈمىڭدىن كېيىنمۇ ئىسلامىيەتكە ۋە مۇسۇلمانلارغا ياردەم قىلدىڭ، يېتىملارنىڭ باش-پاناھى بولدۇڭ، ئۇرۇق-تۇققانلارغا يار-يۆلەك بولدۇڭ، مۇسۇلمانلارغا، ئۇلار رازى بولغان، ھىدايەت يولىنى تۇتقان ھەم ئىنسانلارنى توغرا يولغا باشلىغان بىر ئالى رەھبەر بولدۇڭ، ئۇلارنىڭ ئىشلىرىنى تەرتىپكە سالدىڭ، يوقسۇللارنى باي قىلدىڭ، مەزلۇملارنى باغرىڭغا باستىڭ، ئاللاھ تائالاھنىڭ سالىمى، رەھمىتى ۋە بەرىكىتى ساڭا يار بولسۇن!» دېيىش كېرەك.

ئۇنىڭدىن كېيىن، ھەزرىتى ئابۇبەكرى ۋە ھەزرىتى ئۆمەرگە خىتاپ قىلىپ: «ئەسسەلەمۇ ئەلەيكۇما يا داجىئاي-رەسۇلۇللاھ ۋە رەفىكايھى ۋە مۇشىرەيھى ۋەل مۇئاۋىنەينى لەھۇ ئالەلكىيامى فىددىنى ۋەل-كائىمەينى بادەھۇ بىمەسالىھىلمۇسلىمىن! ئاللاھ تائالاھ سىلەرگە ئەڭ گۈزەل مۇكاپاتنى بەرسۇن. رەسۇلۇللاھنىڭ بىزگە شاپائەت قىلىشىنى ئاللاھ تائالاھتىن، بىزنىڭ دۇئارىمىزنى قوبۇل قىلىشىنى، بىزنىڭ جېنىمىزنى ئىسلام دىنى ھالىتىدە ئېلىپ، ئىسلام دىنى ھالىتىدە تىرىلدۈرۈشىنى، قىيامەت كۈنى رەسۇلۇللاھقا ئەڭ يېقىن بولغانلارنىڭ ئارىسىدىن ئورۇن ئېلىشقا، سىلەرنى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىدا بىزگە شاپائەتچى بولۇشىڭلارنى ئارزۇ قىلىمىز!» دېيىش كېرەك.

ئۇنىڭدىن كېيىن ئۆزىگە، ئاتا-ئانىسىغا، دۇئا تەلەپ قىلغانلارغا ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا دۇئا قىلىش لازىمدۇر. بۇلاردىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يۈزى تەرەپتە تۇرۇپ، «ئەي ئاللاھىم! بىز ھەر بىر پەيغەمبەرنى، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرى بىلەن (ئەۋەتىلگەن قەۋم تەرىپىدىن) ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشى ئۈچۈن ئەۋەتتۇق. ئۇلار نەپسىلىرىگە زۇلۇم قىلغاندىن كېيىن، ئاللاھ تائالاھتىن كەچۈرۈم سورىدى. ئەگەر پەيغەمبىرىم ئۇلارغا شاپائەت تىلىسە، ئاللاھ تائالاھ ئەلۋەتتە ئۇلارنىڭ تۆۋبىلىرىنى قوبۇل قىلىپ، گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلدۇ» دىگەن مەنىدىكى نىسا سۈرىسى، 64-ئايەتنى ئوقۇشى ۋە «يا رەببى! سېنىڭ ئۇلۇغ ماقامىڭغا، ئەمىر-پەرمانلىرىڭغا ئەمەل قىلغاچ، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىڭنىڭ سېنىڭ ھۇزۇرىڭدا بىزگە شاپائەت تىلىشىنى ئارزۇ قىلىمىز!» دەپ دۇئا قىلغاندىن كېيىن، بالدۇر ئوقۇغان، «... ئەي ئاللاھىم! بىزنى ۋە ئىمانى بىلەن بىزدىن بۇرۇن ۋاپات بولغان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلغىن! ئىمان ئەتكەن ئىنسانلار ئۈچۈن قەلبىمىزدە ئۇلارغا قارشى ئۆچمەنلىك قويمىغىن! ئەي ئاللاھىم! سەن مۇھەققەق شەپقەت ۋە مەرھەمەت ئىگىسى» مەنىسىدىكى ھاشىر سۈرىسى، 10-ئايەتى بىلەن «رابىەناگفىر لەنە ۋە لىئابائىنا ۋە لىئۈممەخاتىنا ۋە لىئىخۋانىنەل-لەزىنە سەبەكۇنە بىلئىمانى» «رەببانا ئاتىنا...» ۋە «سۇبھانە راببىكە...» ئايەتلىرىنى ئوقۇغاچ ھۇجرا سائادەت زىيارىتىنى تۈگىتىمىز.

ئۇنىڭدىن كېيىن رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنبىرى بىلەن قەبرىسى ئارىسىدىكى ۋە ئەبۇ لۇبابە ھەزرەتلىرىنىڭ ئۆزىنى باغلاپ تۆۋبە قىلغان تۈۋرۈكنىڭ قېشىغا كېلىپ، ئاللاھ تائالاھتىن مەخپىرەت تىلەپ ئىككى رەكەت ناماز قىلىمىز. ئۆزىمىز خالىغان دۇئالارنى قىلغاندىن كېيىن، راۋدائى مۇتەھھاراغا كېلىمىز. بۇ يەر تۈت چاسا بىر شەكىلدە بولۇپ، بۇ يەردە خالىغانچە ناماز قىلىش، دۇئا قىلىش ۋە تەسبىھات قىلىشقا بولىدۇ. بۇ يەردە ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقۇيمىز. ئۇنىڭدىن كېيىن مۇنبەرگە كېلىپ، رەسۇلۇللاھنىڭ بەرىكىتىگە ئېرىشىش مەقسىتىدە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ خۇتبە ئوقۇغاندا قولىنى قويغان يەرگە كېلىپ، قولىمىزنى قويىمىز. بۇ يەردە ئىككى رەكەت ناماز قىلىمىز. ئاللاھ تائالاھتىن تىلەكلىرىمىزنى سورايمىز. ئاللاھ تائالاھنىڭ غەزىپىدىن ئۇزاق تۇرۇشقا مەخپىرەت تىلەيمىز. ئۇنىڭدىن كېيىن، ھاننانە تۈۋرىكىگە كېلىمىز. بۇ تۈۋرۈك، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مۇنبەرگە چىقىپ خۇتبە ئوقۇشقا باشلىغاندىن تارتىپ تاشلىنىپ قالغانلىقتىن ئاۋاز چىقىرىپ يىغلىغان ئىدى. كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇنبەردىن چۈشۈپ ئۇنى قۇچاقلاپ قويىشى بىلەن جىم بولۇپ قالغان ئىدى. بۇ يەردە قالغان ۋاقىتلاردا، كېچىلىرى قۇرئان-كەرىم ئوقۇش، ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا كەلتۈرۈش، مۇنبەر بىلەن قەبرە يېنىدا يوشۇرۇن ۋە ئوچۇق-ئاشكارە شەكىلللەردە دۇئا قىلىش بىلەن ئۆزىمىزنى باغلىشىمىز كېرەك.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك ۋە پاك خانىملىرىنىڭ ھۇجۇرىلىرى، مەسچىت سائادەتكە قېتىلىشتىن بۇرۇن، ھۇجرا سائادەتنىڭ قىبلە تەرىپىدە بەك ئاز يەر بار ئىدى. خانىملىرىنىڭ ھۇجۇرىلىرىغا قاراپ تۇرۇش بىئەپ ئىدى. زىيارەتكە كەلگەنلەر سائادەت ھۇجۇرىلىرىنىڭ راۋدائى مۇتەھھارا تېمىنىڭ ئىشىكى ئالدىدا قىبلە تەرەپكە قاراپ تۇرۇپ سالام بېرەتتى. كېيىنچە ئىمام زەينەل ئابىدىن، راۋدائى مۇتەھھارانى ئارقا تەرەپكە ئېلىپ سالام قىلدى. خېلى بىر زامانلارغىچە مۇشۇنداق قىلىندى. مۇبارەك خانىملىرىنىڭ ياتاق ئۆيلىرى مەسچىتكە قېتىلغاندىن كېيىن، سائادەت ھۇجۇرلىرىنىڭ دىرىزىسى ئالدىدا تۇرۇپ زىيارەت قىلىشقا باشلىدى.

ھەزرەتى ئايشە ۋالىدەمىزنىڭ ياتاق ئۆيى ئۈچ مېتىر ئېگىزلىكتە بولۇپ، كېسەكلىرى خورما ياغاچلىرىدىن ياسالغان ئىدى. غەرىپ ۋە شىمال تەرەپلەردە بىردىن ئىشىكى بار ئىدى. غەرىپ ئىشىكى راۋدائى مۇتەھھارا تەرەپتە ئىدى. ھەزرەتى ئۆمەر خەلىپە بولغان يىللارنىڭ ئاخىرىدا مەسچىت كېڭەيتىلگەندە، ياتاق ئۆينىڭ ئەتراپىغا تاشتىن قىسقا بىر تام قوپۇرۇلدى. ئابدۇللاھ بىن زۈبەير خەلىپە بولغان ۋاقىتتا، بۇ تاش تامنى ئۆرۈپ، قارا تاشتىن تېخىمۇ مۇستەھكەم بولغان تام قوپۇردى. ئۈستى ئوچۇق بولغان بۇ تامنىڭ شىمالىدا بىر ئىشىكى بار ئىدى. ھەزرەتى ھەسەن قىرىق توققۇز يىلىدا ۋاپات بولىشى بىلەن ۋەسىيىتى بويىچە، ھەزرەتى ھۈسەن، ئاكىسىنىڭ مېيىتىنى بۇ ئىشىك ئالدىغا ئېلىپ كېلىپ، دۇئا قىلاي دىگەندە، بۇ يەرگە كۆمىدىكەن دەپ ئويلاپ قېلىپ روخسەت قىلمىغانلارنىڭ چىقىشى بىلەن ئاكىسىنى باكى قەبرىستانلىقىغا دەپنە قىلدۇردى. كېيىنچە مۇشۇنداق ئىشلارنىڭ يۈز بېرىشىنى چەكلەش ئۈچۈن تام ۋە ئىشىك ئالدىنى تاقىۋەتتى.

ئەمەۋى خەلپىلىرىنىڭ ئالتىنچىسى بولغان ۋەلىت، مەدىنە ۋالىسى بولغاندا، مەسچىت سائادەتنىڭ تاملىرىنى ئېگىزلەتتى ۋە ئۈستىنى كىچىك بىر گۈمبەز بىلەن ياپتى. بۇ ئۈچ قەبرە تېشىدىن كۆرۈنمەيدىغان ۋە ئىچىگە كىرىلمەيدىغان بولدى. ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىز، مەدىنە مۇنەۋۋەرنىڭ ۋالىسى بولغاندا، 707- (ھىجرەتنىڭ 88-يىلى) يىلى خەلىپە ۋەلىتنىڭ بۇيرۇقى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ خانىملىرىنىڭ خانىلىرىنى ئۆرىگۈزۈپ مەسچىتنى چوڭايتتى. بۇنىڭدىن سىرىت تامنىڭ ئەتراپىغا بەش تەرەپلىك ئىشىكى بولمىغان ئىككىنچى بىر تام سوقتۇردى.

ئىراقتا بايلار ئېگىدارچىلىق قىلغان ئاتابەكلەر دۆلىتىنىڭ ۋەزىرى ۋە سەلاھاددىن ئەييۇبىنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى بولغان جەمالەددىن ئىسفەھانى، 1189- (ھىجرەتنىڭ 584-يىلى) يىلدا، ھۇجۇرا سائادەتنىڭ تاشقى تاملىرى ئەتراپىغا ساندال ۋە ئابانوز دەرەخلىرىدىن مەسچىتنىڭ ئاستىغىچە ئۇزارغان سۇپا ياساتتى.

پەقەت، 1289-يىلى ئوت كېتىشى بىلەن ئۇنىڭ ئورنىغا تۆمۈردىن سۇپا ياسىتىپ يېشىل رەڭ بىلەن سىرلاندى. بۇ سۇپا شەبەكەئى سەئادەت دەپ ئاتالدى. شەبەكەئى سەئادەتنىڭ قىبلە تەرىپى مۇۋاجەھە سەئادەت، شەرىق تەرىپى كادەمى سەئادەت، غەربىي تەرىپى راۋدائى مۇتەھھارا، شىمال تەرىپى ھۇجرائى پاتىمە دەپ ئاتالدى.

مەككە مۇكەررەمگە، مەدىنە مۇنەۋۋەرنىڭ جەنۇبىدا بولغانلىقى ئۈچۈن، مەسچىت نەبىنىڭ ئوتتۇرىسىدا، يەنى راۋدا مۇتەھھارادا، قىبلىگە بۇرۇلغان كىشىلەرنىڭ سول تەرىپىدە ھۇجرا سەئادەت، ئوڭ مۆرىسى تەرىپىدە بولسا، مۇبارەك مۇنبەر يەر ئالىدۇ.

847 (ھىجرەتنىڭ 232-يىلى)-يىلىدا، شەبەكەئى سەئادەت يەرى بىلەن تاشقى تاملارنىڭ ئارىسىدا ۋە بۇ يەرنىڭ سىرتىدىكى يەرلەردە، بەزىدە مەرمەر تاش بىلەن قاپلايدىغان ئۆزگىرىشلەر بولۇپ تۇردى. بۇ ۋەزىپىنى ئەڭ ئاخىرىدا ئورۇندىغان كىشى سۇلتان ئابدۇلمەجىتخان بولدى.

ھۈجرەئى سەئادەتنىڭ بەش تەرەپلىك تېمى بىلەن بىرلىكتە ئۈستىگە كۈببەتۈنۇر دىگەن كىچىك گۈمبەزلەر ياسالدى. ئوسمانلى پادىشاھلىقى ئەۋەتكەن كىسۋەئى شەرىپە بۇ گۈمبەز ئۈستىگە ئورالغان ئىدى. كۈببەتۈنۇر ئۈستىگە كەلگەن مەسچىت سەئادەتنىڭ چوڭ يېشىل گۈمبەزىنى كۈببەتۆلخادرا دەپ ئاتايدۇ. شەبەكەئى سەئادەت دەپ ئاتالغان سۇپىنىڭ سىرتىقى تەرىپىگە ئورالغان كىسۋە، كۈببەتۆلخادرا ئاستىدىكى يان لىملارغا ئېسىلىدۇ. بۇ ئىچ ۋە سىرىت پەردىلەر سەتتارە دەپ ئاتىلىدۇ.

شەبەكەئى سەئادەتنىڭ شەرىق، غەرىپ ۋە شىمال تەرەپلىرىدە بىردىن ئىشىكى بار. شەبەكەئى سەئادەتنىڭ ئىچىگە ھەرەم شەرىپ ئۇلۇغلىرىدىن باشقىلار كىرەلمەيدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ئىشىك ۋە دىرىزىلىرىمۇ يوق. پەقەت گۈمبەز ئۈستىدە كىچىك تۆشۈك بار بولۇپ سىم قەپەز بىلەن قاپلانغان. بۇ تۆشۈك ئاغزىدىن كۈببەتۆلخادراغىمۇ بىر تۆشۈك ئېچىلغان ئىدى. مەسچىت شەرىپ گۈمبەزى 1837 (ھىجرەتنىڭ 1253-يىلى)-يىلىغا قەدەر قوغۇشۇن رەڭگىدە ئىدى. سۇلتان ئىككىنچى ماھمۇت ئادلىخاننىڭ ئەمرى بىلەن يېشىلغا بويالدى. 1872 (ھىجرەتنىڭ 1289-يىلى)-يىلىدا، ئابدۇلئەزىزخاننىڭ ئەمرى بىلەن يېڭىدىن بويالدى.

مەسچىت سەئادەتنى رىمونت قىلىش ۋە يېڭىلاش ئىشلىرىدا، سۇلتان ئابدۇلمەجىت خانغا يېتىدىغان، پۇل ۋە كۈچ سەرىپ قىلغان بىر كىشى چىقىپ باقمىدى. ھەرەمنى رىمونت قىلىش ئۈچۈن يەتتە يۈز مىڭ ئالتۇن سەرىپ قىلغان بولۇپ، 1861 (ھىجرەتنىڭ 1277-يىلى)-يىلى پۈتكەن ئىدى. مەسچىت نەبەۋىنىڭ رىمونت ۋە يېڭىلاش ئىشلىرىغا مىڭلارچە ئالتۇن سەرىپ قىلغان سۇلتان ئابدۇلمەجىتخان، بۇرۇنقى شەكلىنى، ئىستانبۇلدا ھىركائى شەرىپ جامەسىدە ياساشنى ئەمىر قىلغان ئىدى. بۇ سەۋەپتىن 1850-يىلىدا، ئىنجىنىرلىق مەكتىپى ئوقۇتقۇچىلىرىدىن مىڭ بېشى رەسسام ھاجى ئىززەت ئەپەندىمنى مەدىنىگە ئەۋەتتى. ئىززەت ئەپەندىم، ھەممە يەرنى تەپسىلى ئۆلچەپ، 53 قېتىم كىچىكلىتىلگەن شەكلىنى بىر يىل ئىچىدە ياساپ چىققاندىن كېيىن ئىستانبۇلغا ئەۋەتتى. سۇلتان ئابدۇلمەجىت خان ياساتقان ھىركائى شەرىپ جامەسىگە جايلاشتۇرۇلدى.

سۇلتان ئابدۇلمەجىت خاننىڭ ئەمكىدىن كېيىن، قىبلە تېمى بىلەن شەبەكەئى سەئادەت ئارىسى يەتتە يېرىم مېتىر، شەرىق تېمىدىن كادەمى سەئادەت شەبەكەسىگە ئالتە مېتىر، شەبەكەئى شامى كەڭلىكى ئون بىر مېتىر، مۇۋەجەھەئى شەرىپە شەبەكەسى بىلەن شەبەكەئى شامى ئارىسىدىكى ئۇزۇنلۇق ئون توققۇز مېتىر، مەسچىت نەبەۋىنىڭ قىبلە تەرىپىدىن كەڭلىكى يەتمىش يەتتە مېتىر، قىبلە تېمىدىن شامى تېمىغىچە ئۇزۇنلۇقى يۈز ئون يەتتە مېتىر، ھۈجرە سەئادەت بىلەن مۇنبەر شەرىپ ئارىسىدىكى كەڭلىك ئون توققۇز مېتىر ئىدى. ئوسمانلىلاردىن كېيىن بۇ مۇقەددەس زېمىن بىر مۇنچە ئۆزگىرىشلەرگە ئۇچرىدى. نەتىجىدە ئەجداتلىرىمىز تەرىپىدىن باھا قويغۇسىز دەرىجىدە ياسالغان تارىخى ئەسەر بۇزۇپ تاشلاندى ۋە بۇلاڭ-تالاڭلارغا ئۇچرىغان بولدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى زىيارەت قىلىپ بولغاندىن كېيىن، باكى قەبرىستانلىقىغا بېرىشمۇ ساۋاپلىق ئىشتۇر. ئۇنىڭدىن كېيىن باشقا قەبرىلەرنى، بولۇپمۇ شېھىتلەرنىڭ ئەپەندىسى بولغان ھەزرىتى ھامزانىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىشمۇ ساۋاپلىق بىر ئىشتۇر. يەنە باكى قەبرىستانلىقىدىكى ھەزرىتى ئابباس ۋە ئۇ يەرگە دەپنە قىلىنغان ھەسەن بىن ئالى، زەينەلابىدىن، ئوغلى مۇھەممەت بەكىر ۋە ئۇنىڭ ئوغلى جافەر سىددىق، ئەمىرۇلمۇمىنىن ھەزرىتى ئوسمان، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئوغلى ئىبراھىم، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئۇ يەرگە دەپنە قىلىنغان خانىملىرى، خالاسى (دادىسىنىڭ سىڭلىسى ياكى ھەدىسى) سافىيىە ۋە نۇرغۇنلىغان ساھابىلارنىڭ، ئەۋلىيالارنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش تولىمۇ ئەھمىيەتلىكتۇر.

باكىدىكى پاتىمە مەسچىتىدە ناماز قىلىش ۋە پەيشەنبە كۈنى ئوهۇت شېھىتلىرىنى زىيارەت قىلىشىمۇ چوڭ ساۋاپتۇر. ئۇ يەردە: «سەلامۇن ئەلەيكۇم بىما سابەرتۇم. فەنىمە ئۇكبەددار. سەلامۇن ئەلەيكۇم يا ئەهلە دارىلكاۋمىلمۇمىنىن ۋە ئىننا ئىنشائاللاهۇ ئان كاربىن بىكۇم لاهىكۇن» دىگەندىن كېيىن، ئايەتەلكۇرسى ۋە ئىخلاس سۈرىلىرىنى ئوقۇش لازىمدۇر.

هۈجرەتۇل سەئادەتنى زىيارەت قىلغاندا تولىمۇ زىرەك ۋە روهلۇق بولۇش كېرەك. دۇنيا ئىشلىرىنى خىيال قىلماسلىقى لازىم. مۇهەممەت ئەلەيهىسسالامنىڭ مۇبارەك نۇرىنىڭ ۋە دەرىجىسىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلگەنلىكىنى ئويلاش، دۇنيا ئىشلىرى، ياكى ئۇلۇغ ئىنسانلار بىلەن كۆرۈشۈپ پايدا-مەنپەئەت ساقلاش، سودا-سېتىق ئىشلىرىنى ئويلاپ قىلغان دۇئالارنى ئاللاه تائالاه قوبۇل قىلمايدۇ، تىلەكلىرىگە يەتكۈزمەيدۇ.

هۈجرەئى سەئادەتنى زىيارەت قىلىش شەرەپلىك بىر ئىبادەتتۇر. بۇنىڭغا ئىشەنمىگەنلەرنىڭ مۇسۇلمانلىقتىن چىقىپ كېتىشىدىن قورقۇش كېرەك ئەلۋەتتە. چۈنكى ئىشەنمەسلىك، ئاللاه تائالاهقا، پەيغەمبەرىگە ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا قارشى چىققان بىلەن باراۋەر بولىدۇ. مالىكى ئالىملىرىدىن بىر قانچىسى، رەسۇلۇللاه ئەپەندىمىزنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش ۋاجىپ دىگەن بولسىمۇ، ساۋاپقا ئېرىشىدىغان بىر ئىش ئىكەنلىكىدە پىكىر بىرلىكى هاسىل قىلغاندۇر.

## تەۋەسسۇل

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز هەر ۋاقىت، يارىتىلىشتىن بۇرۇن، يارىتىلغاندىن كېيىن، دۇنيا هاياتى ۋە ئاخىرەت هاياتىدىن كېيىن، قاراڭغۇ قەبرە دۇنياسىدا تەۋەسسۇل قىلىنغان بولۇپ، قىيامەت كۈنى تىرىلگەندىن كېيىن، ئاراسات مەيدانىدا ۋە جەننەتتە ئورۇن ئالىدۇ. يەنى ئاللاه تائالاهقا يېقىنلىقى، هاجەتمەنلەرنىڭ هاجەتلىرىنى ئورۇنداش ئۈچۈن بىر ۋەسىلە بولىدۇ.

رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز بىلەن تەۋەسسۇل، يەنى رەسۇلۇللاه ئەپەندىمىزنى ئاللاه تائالاهنىڭ دەرگاهىدا بىر ۋەسىلە قىلىش، ئۇنىڭ ياردىمىگە ۋە شاپائىتىگە ئېرىشىش جائىزدۇر. بۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سالىه ئەمەللەرنى قىلغانلار، ئۆلىما ۋە باشقا مۇسۇلمانلارنىڭ قىلغان ئىشلىرىدۇر. مۇسۇلمانلاردىن هىچكىم بۇنى يامان كۆرمىگەن بولۇپ، هازىرغىچە ئىتقادى بۇزۇلغانلارنىڭ سىرتىدا، بۇنى قوبۇل قىلمايدىغان هىچقانداق ئادەمگە ئۇچراپ باقمىدۇق.

ئىنسانلارنىڭ ئاتىسى ئادەم ئەلەيهىسسالام يەر يۈزىگە چۈشۈرۈلگەن ۋاقىتتا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى ۋەسىلە قىلغان ئىدى. بۇنى سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز بىر هەدىس شەرىپتە: «ئادەم ئەلەيهىسسالام، گۇناهى سەۋەبىدىن جەننەتتىن قوغلانغاندىن كېيىن، ئادەم ئەلەيهىسسالام: يا رەببى! مېنى مۇهەممەتنىڭ يۈزى ئۈچۈن بولسىمۇ ئەپۇ قىلغىن! دىدى. جانابى ئاللاه: يا ئادەم! سەن مۇهەممەتنى قانداق بىلدىڭ؟ مەن تېخى ئۇنى ياراتمىدىم، دىدى. ئادەم ئەلەيهىسسالام: يا ئاللاه! مېنى يارىتىپ روه ئاتا قىلغان ۋاقتىڭدا، كۆزۈمنى ئېچىشىمغا ئەرىش يۈزىدە،‹ئاللاهتىن باشقا ئىلاه يوقتۇر، مۇهەممەت ئۇنىڭ پەيغەمبىرىدۇر›دىگەن خەتنى كۆردۈم، ئىسمىنى ئىسمىڭ بىلەن سۆيگەن ئۇ، دىدى. ئاللاه تائالاه: ئۇنىڭ هۆرمىتى ئۈچۈن گۇناهىڭنى تىلىگەنلىكىڭ ئۈچۈن سېنى ئەپۇ قىلدىم، دىدى»[291] دەپ بايان قىلغان ئىدى. يەنە باشقا بىر رىۋايەتتە: «ئۇ سېنىڭ پۇشتىڭدىن كېلىدىغان پەيغەمبەردۇر، ئۇنى ياراتمىغان بولسام، سېنى ۋە ئەۋلادىڭنى ياراتمىغان بولاتتىم. ئۇنىڭ نامى بىلەن شائىئەت تىلىگەنلىكىڭ ئۈچۈن سېنىڭ گۇناهىڭنى ئەپۇ قىلدىم»[292] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەتلىك مىڭلىغان مىساللار باردۇر. بۇلاردىن بىر قانچىسىنى سۆزلەپ كەلسەك:

ئىككى كۆزى كور بىر كىشى، كۆزلىرىنىڭ ساقىيىشى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن دۇئا تەلەپ قىلدى. رەسۇلۇللاه سالللاهۇ ئەلەيهى ۋەسسەللەم: خالىساڭ دۇئا قىلىمەن. پەقەت سەن سەۋرى قىلىشىڭ كېرەك، سېنىڭ ئۈچۈن ئەڭ مۇۋاپىق بولغىنى شۇدۇر، دىدى. ئۇ كىشى: سەۋرى قىلغۇدەك ماجالىم قالمىدى. دۇئا قىلىشىڭىز ئۈچۈن يالۋۇرىمەن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئۇنداق بولسا تاهارەت ئېلىپ شۇ دۇئانى ئوقىغىن! دىدى. ئۇ كىشى: «ئاللاهۇممە ئىننى ئەسئەلۇكە ۋە ئەتەۋەججەهۇ ئىلەيكە بى نەبىيىكە مۇهەممەدىن نەبىييىرراهمەتى. يا مۇهەممەت! ئىننى ئەتەۋەججەهۇبىكە ئىلا رابىى فىهجاتى لىتاكدىيە ئاللاهۇممە شەففىهۇ فىييە» دىگەن دۇئانى ئوقۇغاندىن كېيىن، دۇئاسى قوبۇل بولۇپ كۆزلىرى ئېچىلدى. بۇنى هەدىس ئالىملىرىدىن ئىمام نەسائى بىلدۈرگەن ئىدى.

---

[291] هاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، II،672.
[292] هەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، VIII،198.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ۋەسىلە بولىشى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئوسمان بىن ھانىف ھەزرەتلىرى بىر ھەدىستە: «ئوسمان بىن ئاففان خەلىپە ئىدى. چوڭ بىر قىيىنچىلىقتا قالغان كىشى، خەلىپىنىڭ ئالدىغا بېرىپ دەرىت تۆكۈشتىن نومۇس قىلغانلىقى ئۈچۈن مېنىڭ قېشىمغا كەلگەن ئىدى. مەن ئۇنىڭغا دەرھال تاھارەت ئېلىشىنى، مەسچىت سەئادەتكە بېرىپ، يۇقىرىدا بايان قىلغان دۇئانى ئوقۇشىنى، ئاندىن ئارزۇلىرىنى تىلەشنى تەۋسىيە قىلدىم. ئۇ كىشى دۇئا قىلغاندىن كېيىن، خەلىپە ئۇنى ھۇزۇرىغا چاقىرىپتۇ. خەلىپە جەينىماز ئۈستىدە ئولتۇرۇپ ئۇنىڭ دەرتلىرىنى ئاڭلاپتۇ. ئۇ كىشى ئىشلىرىنىڭ بىر-بىرلەپ ھەل بولىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، خوشاللىقىدىن مېنىڭ قېشىغا كەلدى ۋە ‹ئاللاھ تائالاھ سەندىن رازى بولسۇن! سەن خەلىپىگە دېمىگەن بولساڭ مەن قىيىنچىلىقلاردىن قۇتۇلالمىغان بولاتتىم›دىدى، ئۇ مېنى خەلىپە بىلەن كۆرۈشتى دەپ، ئويلاپ قالغان ئىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرەتى ئۆمەر خەلىپە بولغان چاغلاردا، ئاچارچىلىق يۈز بەرگەن ئىدى. ئاسخابى كىرەملەردىن بىلال بىن ھارىس، رەسۇلۇللاھنىڭ مازارىغا كېلىپ، «يا رەسۇلۇللاھ! ئۈممىتىڭ ئاچلىقتىن ئۆلۈش ئالدىدا، يامغۇر يېغىشى ئۈچۈن ۋەسىلە بولىشىڭنى تىلەيمىز!» دەپ يالۋۇردى. ئۇ، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى ئۇ كۈنى كېچىدە چۈشىدە كۆردى. چۈشىدە پەيغەمبەر ئۇنىڭغا: «خەلىپىنىڭ قېشىغا بارغىن، مەندىن سالام ئېيتقىن، يامغۇر دۇئاسىغا چىقسۇن!» دىدى. شۇنىڭ بىلەن ھەزرەتى ئۆمەر يامغۇر دۇئاسىغا چىقىشى بىلەن، شارىلداپ يامغۇر يېغىشقا باشلىدى.

ئاللاھ تائالاھ، ئۆزى سۆيگەن ئىنسانلارنىڭ خاتىرىسى ئۈچۈن بولسىمۇ، دۇئالارنى قوبۇل قىلىدۇ. ئاللاھ تائالاھ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى كۆرىۋالالايمىز. بۇ سەۋەپتىن، بىر كىشى «ئاللاھۇممە ئىننى ئەسئەلۇكە بىجاھى نەبىييكەلمۇستاپا» دەپ دۇئا قىلسا، دۇئاسى قوبۇل بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە، ئۇششاق-چۈششەك دۇنيا ئىشلىرى ئۈچۈن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزدىن شاپائەت تىلەش مۇۋاپىق ئەمەس.

بۇرخانەددىن ئىبراھىم مالىكى: «بەكمۇ ئاچ قالغان بىر كىشى، ھۈجرەئى سەئادەتكە بېرىپ:‹يا رەسۇلۇللاھ! قورسىقىم ئاچتى!›دىدى. بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن بىر كىشى كېلىپ ئۇنى ئۆيىگە ئېلىپ بېرىپ قورسىقىنى تويغۇزدى. ئاچ كىشى ئۆزىنىڭ دۇئاسىنىڭ قوبۇل بولغانلىقىنى ئېيتىشى بىلەن، ساخاۋەتچى كىشى:‹قېرىندىشىم! ئۇزاق يەرلەردىن ئائىلەڭدىن ئايرىلىپ، رەسۇلۇللاھنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن بۇ يەرگىچە كېلىپسەن، بىر بۇردا نان ئۈچۈن رەسۇلۇللاھنىڭ ھۇزۇرىغا چىقىشتىن خىجىل بولمامسەن؟ بۇ ئۇلۇغ جايدا جەننەتنى، مەڭگۈلۈك نېمەتلەرنى تىلىمەمسەن! بۇ يەردىكى تىلەكلىرىڭنى ئاللاھ تائالاھ رەت قىلمايدۇ›دىدى. شۇڭا رەسۇلۇللاھنى زىيارەت قىلغىلى كەلگەنلەر قىيامەت كۈنىدىكى شاپائەت ئۈچۈن دۇئا قىلىشى كېرەك» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئىمام ئەبۇ بەكرى مۆكرى، بىر كۈنى ئىمام تابەرانى ۋە ئەبۇ شەيخ بىلەن مەسچىت سەئادەتتە ئولتۇرغان ئىدى. بىر قانچە كۈندىن بۇيان تۈزەك بىر نەرسە يېمىگەنلىكى ئۈچۈن قورساقلىرى ئاچقان ئىدى. ئىمام ئەبۇ بەكرى ئاچلىققا چىدىماي: «ئاچ قالدىم يا رەسۇلۇللاھ!» دەپ بۇلۇڭ تەرەپكە بېرىپ ئولتۇردى. دەل بۇ چاغدا، مۇھەممەت پەيغەمبىرىمىزنىڭ جەمەتىدىن بولغان بىر زات كېلىپ، «قېرىنداشلىرىم! بۇۋىمىز رەسۇلۇللاھتىن ياردەم سوراپسىلەر! سىلەرگە تاماق بېرىشىمىزنى ئېيتتى» دىگەندىن كېيىن ئۇلار بىلەن بىللە تاماق يېدى، ئېشىپ قالغان تاماقلارنىمۇ ئۇلارغا قالدۇرۇپ كەتتى.

ئىسلام ئالىملىرىدىن ئەبۇ ئابدۇللاھ مۇھەممەت مەراكەشى (V.683-1284) مىسباھۇز زۇلام ئىسىملىك قىممەتلىك كىتابىدا رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى ۋەسىلە قىلىپ مۇراتلىرىغا يەتكەن يۈزلىگەن مۇسۇلمان ۋە دۇئالارنى يازغان ئىدى. رەسۇلۇللاھنى ۋەسىلە قىلىپ مۇرادىغا يەتكەن مۇسۇلمانلاردىن بىرى، مۇھەممەت بىن مۇنكەدىر ئىدى. مۇنكەدىر، بىر كىشى: «بۇلارنى ياخشى ساقلا! بەك ئېھتىياجى بولغانلارغا بەرسەڭ بولىدۇ!» دەپ سەكسەن ئالتۇن قالدۇرۇپ كەتكەن ئىدى. كېيىن مەدىنىدە ئاچارچىلىق يۈز بەردى. دادام بۇ ئالتۇنلارنى ئاچ قالغان يوقسۇللارغا تارقىتىپ بەردى. كېيىن ئالتۇننىڭ ئىگىسى كېلىپ ئالتۇنلارنى سورىدى. دادام ئۇنىڭغا: «بىر كېچە ئۆتكەندىن كېيىن ئال» دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھۈجرەئى سەئادەتكە بېرىپ بىر كېچە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يالۋۇردى. يېرىم كېچىدە بىر كىشى كېلىپ، «قولۇڭنى ئۇزاتقىن!» دىدى. بىر كىشى دادامغا ئالتۇن بېرىپ ئۇ يەردىن غايىپ بولدى. دادام ئۆيگە قايتىپ كېلىپ ئالتۇنلارنى سانىغان ئىدى، دەل سەكسەن ئالتۇن چىقتى، دادام خوشاللىقىدىن ئەتىسى ئالتۇنلارنى ئېگىسىگە قايتۇرۇپ بەرگەن ئىدى.

ئىمام مۇھەممەت مۇسا ھەزرەتلىرى بۇ كىتاپىنىڭ بېشىدىكى بىر ۋەقەنى: «637 (1239K.) يىلىدا، سادەر قەلئەسىدىن تاللانغان بىر جامائەت بىلەن چىقتۇق. يېنىمىزدا بىر يولباشچى بار ئىدى. بىر مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن سۇيىمىز تۈگىدى. ھەممەيلەن سۇ ئىزدەشكە باشلىدى. مەن خالى بىر جاي ئىزدەپ يۈرگەن ئىدىم. تۇيۇقسىز ئۇيقۇم كېلىپ كەتتى. ماڭغاندا مېنى ئويغىتىۋالا دەپ ئويلاپ خاتىرجەم ئۇخلاشقا باشلىدىم. بىر ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن ئويغاندىم، ئەتراپىمدا ھېچكىم يوق، چۆلنىڭ ئوتتۇرسىدا يالغۇز

قالغان ئىدىم. قورقۇشقا باشلىدىم، بىر ئارقىغا بىر ئالدىغا دەسسەپ، قەيەرگە مېڭىشنى بىلەلمەي قالدىم. ئەتراپىم چەكسىز كەتكەن قۇملۇق ئىدى. بىز ئازدىن كېيىن قاراڭغۇ چۈشۈشكە باشلىدى، ئەمدى سەپداشلىرىمنىڭ ئاياق ئىزلىرىنى كۆرۈشمۇ مومكىن ئەمەس ئىدى. بۇ قاراڭغۇ كېچىدە يالغۇز قالدىم. قورقۇ ئىچىدە مېڭىشقا باشلىدىم. ماڭە-ماڭ ئۇسسۇزلۇق ۋە ھالسىزلىقتىن يىقىلىپ چۈشتۈم. ھاياتتىن ئۈمۈت ئۈزگەن ئىدىم. ئۆلۈم كۆز ئالدىمدىلا ئىدى. ئۇسسۇزلۇق ۋە ھالسىزلىقتىن ئەڭ ئاخىرقى نەپەسلىرىمنى ئېلىۋاتاتتىم، دەل بۇ چاغدا ئېسىمگە بىر ئىش كەلدى ۋە«يا رەسۇلۇللاھ! سېنىڭ ۋەسىلەڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھنىڭ ماڭا ياردەم بېرىشنى تىلەيمەن!›دېدىم. سۆزۈم تۈگمەستىنلا بىرسىنىڭ ماڭا گەپ قىلغانلىقىنى ئاڭلىدىم. ئاۋاز كەلگەن تەرەپكە تەسلىكتە قارىدىم. بۇ قاراڭغۇ كېچىدە ئەتراپىغا يورۇق نۇر چېچىپ تۇرغان، ئاپئاق كىيملەر كىيگەن، ھازىرغىچە مەن كۆرۈپ باقمىغان بىر كىشىنىڭ مېنى چاقىرغانلىقىنى كۆردۈم. ئۇ ماڭا يېقىنلىشىپ قولۇمنى تۇتىشى بىلەن ئۇسسۇزلۇق ۋە ھارغىنلىقىم غايىپ بولدى. خوشاللىقىمدىن ئۇ كىشى بىلەن قول تۇتۇشۇپ خېلىغىچە بىللە ماڭدۇق. ھاياتىمدىكى ئەڭ گۈزەل ئەسلىمىلەردىن بىرسى بولۇپ قالدى. بىر قۇم بارخىنىدىن ئۆتكەندىن كېيىن، سەپداشلىرىمنى كۆردۈم. ئۇلار تەرەپكە قاراپ يۈرۈپ كەتتىم. مەن مىنگەن تۆگە سەپنىڭ ئەڭ ئاخىرىدا كېتىپ باراتتى. تۆگە يېنىمغا كېلىپ چۆكتى. مەن خوشاللىقىدىن قېيىن-قېيىنمغا پاتماي قالدىم. مەن ۋارقىرىشىم بىلەن يېنىمدىكى زات قولىنى تارتتى ۋە مېنى تۆگەمنىڭ ئۈستىگە مىندۈرۈپ قويغاندىن كېيىن:‹بىزدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلغان ۋە ياردەم سورىغان كىشىنى بىز قۇرۇق قول ياندۇرمايمىز!›دەپ ئارقىغا قايتىپ كەتتى. ئۇ ۋاقىت مەن ئۇنىڭ رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئىكەنلىكىنى ئويلاپ يەتتىم. ئۇ قۇملۇقتا يۈرگەندە ئەتراپىنى يورۇتۇپ تۇرغان نۇرلار كۆككە قاراپ ئۆرلەيتتى. كۆزۈمدىن غايىپ بولغاندىن كېيىن ئېسىمگە كەلگەندەك بولدۇم ۋە ئۆز-ئۆزەمگە:‹مەن قانداق قىلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ پۇت-قوللىرىغا سۆيمىدىم!›دەپ پۇشايمان قىلىشقا باشلىدىم. ئەمما پۇرسەتنى ئالللىبۇرۇن قاچۇرغان ئىدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەبەلھايىر ئاكتا: «مەدىنىدە بەش كۈن ئاچ قالغان ئىدىم. ھۇجرەئى سەئادەتنىڭ يېنىغا كېلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سالام بەردىم. ئاچ قالغانلىقىمنى ئۇنىڭغا ئېيتتىم ۋە بىر بۇلۇڭغا كېلىپ ئولتۇرۇپ ئۇخلاپ قالدىم. چۈشۈمدە رەسۇلۇللاھنىڭ كەلگەنلىكىنى كۆردۈم. ئوڭ تەرىپىدە ئابۇبەكرى سىددىق، سول تەرىپىدە ئۆمەر فارۇق، ئالدىدا ئالىيىۇل مۇرتەزا بار ئىدى. ھەزرىتى ئالى كېلىپ، يا ئەبەلھايىر! ئورنىڭدىن تۇر، نىمە قىلىۋاتىسەن؟ رەسۇلۇللاھ كېلىۋاتىدۇ، دىدى. مەن دەرھال ئورنىمدىن تۇردۇم. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ماڭا يوغان بىر نان بەردى. ئاچ قالغانلىقىم ئۈچۈن دەرھال ناننى يېيىشكە باشلىدىم. يېرىمى تۈككەندە ئويغىنىپ كەتتىم. قالغان قىسمى قولۇمدا تۇراتتى!» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەخمەت بىن مۇھەممەت سوپى: «ھىجاز چۆللىرىدە ھەممە نەرسەم تۈككەن ئىدى. بۇ ھالەتتە مەدىنىگە كەلدىم. ھۇجرەئى سەئادەتنىڭ يېنىغا كېلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سالام بەردىم. ئۇنىڭدىن كېيىن بىر ئاز ئارام ئېلىۋېلىش ئۈچۈن ئۇ يەردە ئۇخلىدىم. چۈشۈمدە رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ماڭا كۆرۈنۈپ: ‹ئەخمەت كەلدىڭمۇ، ئالقانلىرىڭنى ئاچ؟›دىدى. مەن ئالقانلىرىمنى ئاچتىم. شۇنداق ئويغۇنۇپ قارىسام ئالقىنىمدا لىق ئالتۇن تۇراتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئىمام سەمھۇدى ئىشكى ئالدىدا ئاچقۇچىنى چۈشۈرۈپ قويدى. تاپالمىغاندىن كېيىن ھۇجرەئى سەئادەتكە كېلىپ، يا رەسۇلۇللاھ! ئاچقۇچىمنى يۈتتۈرۈپ قويدۇم، ئۆيۈمگە كىرەلمىدىم، دىدى. بۇ چاغدا بىر كىچىك بالا قولىدا ئاچقۇچلارنى كۆتۈرگەن ھالدا، ئەجىبا بۇ ئاچقۇچلار سىزنىڭمۇ؟ دەپ سورىدى.

كىلىسلىك مۇستاپا ئىشقى ئەپەندىم، مەۋارىدى مەجىدىيە ئىسمىدىكى تارىخ كىتابىدا، «مەككىدە يىگىرمە يىل قالدىم. 1247 (مىلادى 1831) يىلىدا ئاتمىش ئالتۇن يىغىپ بالا-چاقام بىلەن مەدىنىگە كەلدۇق. يۇلىمىزنى يولدا خەجلەپ بولدۇق. بىر تونۇشنىڭ ئۆيىدە مېھمان بولغاندىن كېيىن ھۇجرەئى سەئادەتكە كەلدىم ۋە رەسۇلۇللاھتىن ياردەم تەلەپ قىلدىم. ئۈچ كۈندىن كېيىن مەن چۈشكەن ئۆيگە بىر كىشى كېلىپ، مەن ئۈچۈن بىر ئۆي كىراغا ئالغانلىقىنى ئېيتتى. جابدۇقلىرىمنى توشۇپ بەردى ھەمدە بىر يىللىق ئۆي ئىجارىسىنىمۇ تۆلىۋەتتى. بىر قانچە ئاي ئۆتكەندىن كېيىن كېسەل بولۇپ قېلىپ دەم ئېلىشقا باشلىدىم. ئۆيدە يېگۈدەك ۋە ساتقۇدەك بىر نەرسە قالمىغان ئىدى. ئايالىمنىڭ ياردىمى بىلەن ئۆيىنىڭ ئۆگزىگە چىقتىم ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ مازارى تەرەپكە قاراپ تۇرۇپ، ئۇنىڭ ماڭا ۋەسىلە بولىشىنى تىلەش ئۈچۈن قولۇمنى كۆتۈردۈم. ئەمما دۇنيالىق نەرسىلەر سوراشتىن خىجىل بولۇپ قايتا پەسكە يېنىپ چۈشتۈم. ئەتىسى، بىر ناتونۇش كىشى كېلىپ، بۇ ئالتۇنلارنى پالانچى كىشى ساڭا ھەدىيە قىلىشىمنى ئېيتتى، دىدى. بۇ ياردەمنى ئالغاندىن كېيىن تۇرمۇشىمىز ياخشىلانغان بولسىمۇ ئەمما كېسلىم ساقايمىغان ئىدى. باشقىلارنىڭ ياردىمى بىلەن ھۇجرەئى سەئادەتنىڭ ئالدىغا كېلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن شىپالىق تىلىدىم. مەسچىتتىن چىققاندىن كېيىن ھېچكىمدىن ياردەم ئالماي ئۆيگە ئۆزەم قايتىپ كەتتىم. ئۆيگە كىرىشىم بىلەن كېسلىمدىن ئەسەرمۇ قالمىدى. كۆز تېگىپ قالمىسۇن دەپ بىر قانچە كۈنگىچە تالاغا ھاسا تاياق بىلەن چىقتىم. ئەمما پۇلۇم تۈككەن ئىدى. ئائىلەمنى قاراڭغۇ كېچىدە ئۆيدە قالدۇرۇپ، ئۆزەم مەسچىت نەبەۋىگە كەلدىم.

خۇپتەن نامىزنى قىلغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەھۋالىمنى بىلدۈرۈپ دۇئا قىلىشقا باشلىدىم. ئۆيگە قايتىش يولىدا، ناتونۇش بىر كىشى ماڭا بىر ھەميان بەردى. ئىچىدە قىرىق توققۇز تال ئالتۇن بار ئىدى. شام ۋە باشقا لازىملىق نەرسىلەرنى ئېلىپ ئۆيگە قايتتىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

شاكايىكى نۇمانىييە كىتابىنىڭ تەرجىمىسىنىڭ ئىككىنچى جىلتىدا: «ئوسمانلى دۆلىتىنىڭ تۇنجى شەيخۇلئىسلامى ۋە دەۋرىنىڭ ئۇلۇغلىرىدىن بولغان ئۇلۇغ ئىسلام ئالىمى مەۋلانا شەمسەتتىن مۇھەممەت بىن ھامزا پەنارىنىڭ كۆزىگە پەردە چۈشۈپ كۆرەلمەس بولۇپ قالدى. بىر كۈنى كېچىدە رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: تاخا سۈرىسىنى تەپسىر قىلغىن! دەپ بۇيرىدى. ئۇ: سىزنىڭ ئۇلۇغ دەرگاھىڭىزدا قۇرئان تەپسىر قىلىشقا كۈچۈم يەتمىگەندەك، كۆزۈممۇ كۆرەلمەيدۇ، دىدى. مەرھەمەت پەيغەمبىرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، پىنچىكىنىڭ پاختىسىدىن ئازىراق چىقىرىپ، مۇبارەك تۈكۈرىكى بىلەن ھۆل قىلغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ كۆزلىرى ئۈستىگە قويدى. موللا پەنارى ئويغىنىپ كۆزلىرىنىڭ ئۈستىدە پاختا تۇرغانلىقنى ھىس قىلدى ۋە كۆزى كۆرۈشكە باشلىدى. ئۇ ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتتى. ئۇ بۇ پاختىلارنى تاكى ۋاپات بولغىچە يېنىدا ساقلىغان بولۇپ، ئۆلگەندە كۆزلىرى ئۈستىگە قويۇلىشىنى ۋەسىيەت قىلغان ئىدى. ئۇ 834 (مىلادى 1431)-يىلى بۇرسادا ۋاپات بولغاندا، ئۇنىڭ ۋەسىيتى ئورۇندالغان ئىدى» دەپ يېزىلغان.

ئابباسى خەلىپىلىرىدىن ئەبۇ جافەر مەنسۇر، مەسچىت نەبەۋى ئىچىدە ئىمام مالىكى بىلەن پاراڭلىشىۋاتاتتى. مالىكى: «ئەي مەنسۇر! بۇ يەر مەسچىت سەئادەتتۇر! بوش ئاۋازدا گەپ قىلغىن!» دىدى. ھەق تائالاھ، ھۇجۇرات سۈرىسىدە: «ئاۋازىڭلارنى رەسۇلۇللاھنىڭ ئاۋازىدىن يۇقىرى قىلماڭلار!» مەنىسىدىكى بىر ئايەت بىلەن بىر جامائەتنى ئاگاھلاندۇرغان ئىدى. بۇ ئايەت كەرىم ئارقىلىق بوش ئاۋازدا سۆزلەشكەنلەرنى مەدھىيىلىگەن ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە، ۋاپات بولغاندىن كېيىنمۇ ھۆرمەت قىلىش، ئۇنىڭغا ساق ۋاقتىدا ھۆرمەت قىلغان بىلەن تەڭداشتۇر. مەنسۇر بويىنىنى پۈككەن ھالدا: يا ئەبا ئابدۇللاھ! قىبلە تەرەپكە قاراپ تۇرۇش كېرەكمۇ ياكى قەبرە تەرەپكە قاراپ تۇرۇش كېرەكمۇ؟ دەپ سورىدى. ئىمام مالىكى ھەزرەتلىرى: رەسۇلۇللاھتىن يۈزۈڭنى ئۆرىمە! قىيامەت كۈنى ساڭا شاپائەتچى بولغان بۇ ئۇلۇغ پەيغەمبەر سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم، قىيامەت كۈنى سېنىڭ ۋە ئاتاڭ ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرتۇلۇشى ئۈچۈن ۋەسىلە بولىدۇ، دىدى.

قەبرە سەئادەتكە قاراپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك روھىغا باغلانغان ھالدا شاپائەت تىلىشىمىز كېرەك. نىسا سۈرىسىنىڭ 64-ئايىتىدە (مەنىسى)، «نەپسىلىرىگە زۇلۇم قىلغانلار، سېنىڭ يېنىڭغا كېلىپ، ئاللاھ تائالاھتىن گۇناھىنى تىلىسە، رەسۇلۇممۇ ئۇلارنىڭ گۇناھىدىن شاپائەت تىلىسە، ئاللاھ تائالاھ، تۆۋبىلەرنى قوبۇل قىلغۇچى، مەرھەمەت ئىگىسىدۇر» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بۇ ئايەت كەرىمدە، رەسۇلۇللاھنى ۋەسىلە قىلغانلارنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىدىغانلىقى بايان قىلىنغان. بۇنىڭ سەۋەبىدىن مەنسۇر ئولتۇرغان يەرىدىن تۇرۇپ، ھۇجرەئى سەئادەتنىڭ ئالدىغا كەلدى ۋە «يا رەببى! بۇ ئايەتى كەرىمدە رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى ۋەسىلە قىلغانلارنىڭ گۇناھىنى ئەپۇ قىلىدىغانلىقىڭنى بىلدۈردۈڭ، مەنمۇ ئۇلۇغ پەيغەمبىرىمىزنىڭ قەبرىسى ئالدىغا كېلىپ سەندىن گۇناھىمنى تىلەيمەن! ئۇ ساق ۋاقىتلىرىدا باشقىلارنىڭ گۇناھىغا شاپائەت قىلغاندەك، مېنىڭمۇ گۇناھىمنى كەچۈر يا ئاللاھ! يا رەببى! مەرھەمەت پەيغەمبىرىنى ۋەسىلە قىلىپ سەندىن گۇناھلىرىمنى تىلەيمەن! ئەي پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئۇلۇغى بولغان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام! ساڭا تەۋەسسۇل قىلىپ، رەببىمگە يالۋۇردۇم. يا رەببى! ئۇ ئۇلۇغ پەيغەمبەرنى ماڭا شاپائەتچى قىلغىن!» دەپ يالۋۇرۇشقا باشلىدى. ئارقا تەرىپى قىبلىگە، يۈزى مۇۋاجەھەھى سەئادەت دىرىزىلىرىگە قاراپ تۇراتتى. مۇنبەر نەبەۋى سول تەرىپىدە قالغان ئىدى.

ئىمام مالىكىنىڭ خەلىپە مەنسۇرغا بەرگەن نەسىھىتى ھۇجرەئى سەئادەتنىڭ ئالدىدا دۇئا قىلغانلارنىڭ نەقەدەر زىرەك ۋە دىققەتلىك بولىشى كېرەكلىكىنى كۆرىۋالالايمىز. ئۇ ماقامغا ئۇيغۇن شەكىلدە ھەرىكەت قىلالمىغانلارنىڭ مەدىنىدە ئۇزاق تۇرماسلىقى تەۋسىيە قىلىنغان.

ئانادولۇ سەھرالىرىدىن بىر كىشى، مەدىنە مۇنەۋۋەردە يىللارچە قالغان بولۇپ، بۇ يەردە توي قىلىپ، ھۇجرەئى سەئادەتتە خىزمەتچى بولغان ئىدى. بىر كۈنى قىزىتما كېسىلىگە گىرىپتار بولۇپ، قېتىق ئىچكۈسى كېلىپ قالدى. ئۇ كىشى، «ئەگەر بىزنىڭ سەھرادا بولغان بولسام، قېتىق قىلدۇرۇپ ئىچكەن بولاتتىم» دەپ ئويلىدى. ئۇ كۈنى كېچىدە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، شەيخۇلھەرەم ئەپەندىمىنىڭ چۈشىگە كىردى ۋە ئۇ خىزمەتچىنىڭ ئورنىغا باشقا بىرسىنى ئېلىشنى بۇيرىدى. شەيخۇلھەرەم ئەپەندىمىز: يا رەسۇلۇللاھ! ئۇ خىزمەتنى سېنىڭ ئۈممىتىڭدىن پالانچى كىشى قىلىۋاتىدۇ! دىدى. پەيغەمبەر: ئۇ كىشىگە ئېيتقىن! يۇرتىغا بېرىپ قېتىق ئىچسۇن! دىدى. ئەتىسى بۇ سۆزنى خىزمەتچىگە ئېيتقاندىن كېيىن، خىزمەتچى باش ئۈستىگە دېگىنىچە يۇرتىغا قايىتتى.

مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، كۆڭۈلدە مۇنداقلا ئويلاپ قويغان بىر ئىش بۇ قەدەر زىيان ئېلىپ كەلگەنگە قارىغاندا، باشقا ئىشلاردىن ئاللاھ ساقلىسۇن. كىچىك بىر چاقچاق ياكى بىر ئىتىبارسىز ھەرىكەتنىڭ بۇنداق چوڭ زىيان ئېلىپ كېلىدىغانلىقىنى ئويلاشقا ئەرزىيدۇ ئەلۋەتتە.

# سالام ۋە دۇئا قىلىشنىڭ پايدىلىق پەزىلەتلىرى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئىسمى چىققاندا ۋە يېزىلغاندا، ئۇنىڭغا ھۆرمەت بىلەن سالام قىلىش ۋە دۇئا قىلىش ئەڭ مۇھىم پەزىلەتلەردىن بىرىدۇر. قۇرئان كەرىمدە ئاخزاپ سۈرىسىنىڭ 56-ئايەتى كەرىمدە: «ھەقىقەتەن ئاللاھ تائالاھ ۋە پەرىشتىلەر، پەيغەمبەرگە سالات قىلىدۇ (شان-شەرىپى ئۇلۇغلىنىدۇ). ئەي ئىمان ئېيتقانلار! سىلەرمۇ ئۇنىڭغا سالات قىلىڭلار ۋە ئۇنىڭغا چىن كۆڭلۈڭلاردىن تەسلىم بولۇڭلار!» دەپ بۇيرۇلغان ئىدى. (مەنىسى)

تەپسىر ئالىملىرى بۇ ئايەتى كەرىمدىكى سالات سۆزىنىڭ، ئاللاھ تائالاھتىن رەھمەت، پەرىشتىلەردىن تۆۋبە ئىستىغپار، مۆمىنلەردىن دۇئا مەنىسىدە كەلگەنلىكىنى بىلدۈرگەندۇر. پۈتۈن ئىسلام ئالىملىرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئىسمى چىققاندا، يېزىلغاندا، باشقىلاردىن ئاڭلىغاندا سالام ۋە دۇئا قىلىشنىڭ بىرىنچىدىن ۋاجىپ، ئىككىنچىدىن بولسا، ساۋاپلىق بىر ئىش ئىكەنلىكى ھەققىدە ئورتاق قاراشقا كەلگەن.

ئاللاھ تائالاھتىن بىر نەرسە تەلەپ قىلغان كىشى، باشتا ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتقاندىن كېيىن، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە دۇئا قىلىشى لازىمدۇر، بۇنداق بىر دۇئانىڭ قوبۇل بولۇش نىسپىتى بىر قەدەر يۇقىرىدۇر. ئىككى سالات (دۇئانىڭ بېشىدا ۋە ئاخىرىدا) بىلەن قىلىنغان دۇئا قايتۇرۇلمايدۇ.

ئەبۇ تالخا ھەزرەتلىرى: «رەسۇلۇللاھنىڭ ھۇزۇرىغا كىرگەن ئىدىم، ئۇنى بۇرۇن كۆرۈپ باقمىغان بىر خوشاللىق ئىچىدە كۆردۈم. سەۋەبىنى سورىغان ۋاقتىمدا، نىمە ئۈچۈن سۆيۈنمەي، بىر ئاز بۇرۇن جەبرائىل ئەلەيھىسسالام بىر خوش-خەۋەر ئېلىپ كەلدى. ئاللاھ تائالاھ، ئۈممىتىمدىن بىرسى ماڭا دۇئا قىلسا، ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭغا ئون قېتىم دۇئا قىلىدۇ، دىدى»[293] دەپ بايان قىلغان ئىدى. بۇ ھەقتە بەزى ھەدىسە شەرىپلەردە: «ئىسمىمنى ئاڭلاپ تۇرۇپ، ماڭا سالام ۋە دۇئا قىلمىغان كىشىنىڭ بۇرۇنى يەرگە تەگسۇن. رامزان ئېيى كىرىپ گۇناھلىرىدىن پاكىزلانماي تۇرۇپ، بۇ ئايدىن چىقىپ كەتكەنلەرنىڭ بۇرۇنى يەرگە تەگسۇن. ئاتا-ئانىسى ياشىنىپ قالغۇچە بولغان ئارلىقتا، ئۇلارنىڭ رازىلىقىنى ئېلىپ تۇرۇپمۇ جەننەتكە كىرەلمىگەن كىشىنىڭ بۇرۇنى يەرگە تەگسۇن. مېنىڭ ئىسمىمنى ئاڭلاپ تۇرۇپ، سالام ۋە دۇئا قىلمىغان كىشى، پىخسىقلارنىڭ پىخسىقىدۇر» دەپ بايان قىلىنغان ئىدى.

ئەبۇ ھۇمەيد ئەسسائىدى ھەزرەتلىرى: «ساھابى كېرەمدىن بەزىلىرى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە: يا رەسۇلۇللاھ! ساڭا قانداق سالام ۋە دۇئا قىلىمىز؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئاللاھۇممە سالىلى ئالا مۇھەممەدىن ۋە ئەزۋاجىھى ۋە زۇررىيەتىھى كەما ساللايتە ئالا ئىبراھىمە ۋە بارىك ئالا مۇھەممەدىن ۋە ئەزۋاجىھى ۋە زۇررىيەتىھى كەما باراكتە ئالا ئىبراھىمە ئىننەكە ھامىدۇن مەجىت، دەڭلەر!» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بەزى دۇئا ۋە سالاملار تۆۋەندىكىدەك ئىدى:

«ئەلەيھىسسالام»، «سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم»، «ئاللاھۇممە سالىلى ئالا سەييىدىنە مۇھەممەت»، «ئاللاھۇممە سالىلى ئالا مۇھەممەدىن ۋە ئالا ئالى مۇھەممەت، كەما ساللەيتە ئالا ئىبراھىمە ۋە ئالا ئالى ئىبراھىم...»، «ئاللاھۇممە سالىلى ئالا مۇھەممەدىن ۋە ئالا ئالىھى ۋە ساھبىھى ئەجمائىن»، «ئالايھىسسەلەتۇ ۋەسسەللامۇ ۋەتتەھىييە»، «ئالەيھى ۋە ئالا جەمىئى مىنەسسەلاۋاتى ئەتەممۇ ھا ۋە مىنەتتەھىيياتى ئەيمەنۇ ھا».

بىر كىشى: «بىر ئاغىنەمنىڭ ماڭا ئەۋەتكەن مەكتۇپىدا، رەسۇلۇللاھنىڭ ئىسمى يېزىلغان ھەر يەردە، ‹سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم تەسلىمەن كەسىرەن كەسىرا› دەپ يېزىپتۇ. مەن ئۇنىڭدىن سەۋەبىنى سورىغان ۋاقتىمدا، ئۇ: ياش ۋاقتىمدا ھەدىس كىتاپلارنى يازىدىم. رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك ئىسمىنى يازغاندا، دۇئا ۋە سالام سۆزلىرنى يازمايتتىم. بىر كۈنى چۈشۈمدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ يېنىغا باردىم. ئەمما مۇبارەك يۈزىنى مەندىن قاچۇردى. باشقا تەرەپتىن كەلسەممۇ يەنىلا يۈزىنى مەندىن قاچۇردى. ئۇنىڭ ئالدىغا كېلىپ: يا رەسۇلۇللاھ! نىمە ئۈچۈن يۈزۈڭنى مەندىن قاچۇرىسەن؟ دىدىم. رەسۇلۇللاھ: چۈنكى

[293] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،102؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، II،399.

سەن كىتابىڭدا مېنىڭ ئىسمىمنى يازغاندا ماڭا سالام قىلمايتتىڭ! دىدى. مەن شۇ ۋاقىتتىن باشلاپ ئۇنىڭ ئىسمى چىقىشى بىلەنلا سالام ۋە دۇئا قىلىدىغان بولدۇم، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەدىس شەرىپلەردە: «كىم ماڭا بىر قېتىم دۇئا قىلسا، ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭغا ئون قېتىم دۇئا قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئون گۇناھىنى ئەپۇ قىلىپ، دەرىجىسىنى ئون ھەسسە ئۈستۈرىدۇ، قىيامەت كۈنى ماڭا ئەڭ يېقىن بولغان، مېنىڭ شاپائىتىمگە ئەڭ لايىق بولغان، ماڭا ئەڭ كۆپ سالام ۋە دۇئا كەلتۈرگەن كىشلەردۇر» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەق تائالاھ ھەزرەتى مۇساغا: «ئەي مۇسا! تىلىڭغا سۆزۈڭدىن، قەلبىڭگە خىيالىڭدىن، بەدىنىڭگە روھىڭدىن، كۆزۈڭگە نۇرۇڭدىن بەكرەك يېقىن بولۇشنى خالامسەن؟ دىدى. ھەزرەتى مۇسا: ھەئە، يا رەببى! دىدى. جانابى ئاللاھ: ئۇنداقتا مۇھەممەت ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمگە داۋاملىق دۇئا ۋە سالام قىلغىن! دىدى» دەپ خىتاپ قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «قىيامەت كۈنى ماڭا ھەر جەھەتتىن ماڭا ئەڭ يېقىن بولغىنىڭلار، دۇنيادا ماڭا ئەڭ كۆپ دۇئا ۋە سالام قىلغىنىڭلاردۇر. جۈمە كۈنى ۋە ئاخشىمى ماڭا يۈز قېتىم سالام ۋە دۇئا قىلغانىنىڭ، ئاللاھ تائالاھ يۈز ئېھتىياجىنى قاندۇرىدۇ. يەتمىشى ئاخىرەت، ئوتتۇزى دۇنيا ئىشىدۇر. ئاللاھ تائالاھ پەرىشتىلەر ئارقىلىق بۇ دۇئا ۋە سالاملارنى مېنىڭ قەبرەمگە يەتكۈزىدۇ. خۇددى سىلەرگە كەلگەن بىر سوۋغاتقا ئوخشايدۇ. ئۇ پەرىشتە ماڭا، بۇ دۇئا ۋە سالامنى قىلغانىنىڭ ئىسمى، ئەجدادى ۋە جەمەتىنى ماڭا يەتكۈزىدۇ. مېنىڭ يېنىمدىكى ئاق رەڭلىك سەھىپىلەرگە يازىدۇ. مېنىڭ ئۆلگەندىن كېيىنكى بىلىشىم، ھايات ۋاقتىمدىكى بىلىشىم بىلەن ئوخشاشتۇر.[294]

پەيشەنبە كۈنى كەلگەندە، ئاللاھ تائالاھ، مېنىڭ قېشىمغا كۈمۈش دەپتەر ۋە ئالتۇن قەلەملەرنى كۆتۈرگەن پەرىشتىلەرنى ئەۋەتىدۇ. پەيشەنبە كۈنى ۋە جۈمە ئاخشىمى دۇئا ۋە سالام قىلغانلارنى يېزىپ قالدۇرىدۇ. ئىككى مۇسۇلمان كۆرۈشۈپ پاراڭلاشقاندا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە دۇئا ۋە سالام قىلسا، ئۇلار ئايرىلىشتىن بۇرۇن، ئۇلارنىڭ بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلىدۇ. ئەگەر سىلەردىن بىرىڭلار مەسچىتكە كېلىپ، پەيغەمبەرگە سالام ۋە دۇئا قىلسۇن ياكى يا رەببى! مېنى شەيتاندىن ئۇزاق قىلغىن دىسۇن!»[295] دىگەن ئىدى.

بىر رىۋايەتتە: «ئۆيدىن چىققاندا، ئاللاھۇممە ئىنىنى ئەسەلۇكە مىن فادىلكە» دىگەن دۇئانى ئوقۇسۇن دەپ بايان قىلىنغان ئىدى. دۇئادىن بۇرۇن ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا، ئۇنىڭ پەيغەمبەرىگە سالام ۋە دۇئا قىلمىسا، بۇ دۇئا پەردە ئارقىسىدا قالغان بولىدۇ. بالدۇر ھەمدۇ-سانا ۋە سالام بېرىلگەن دۇئا قوبۇل بولىدۇ.

رەسۇلۇللاھقا ۋە ئۇلۇغ ئاللاھقا دۇئا قىلىپ سالام بەرمىگىچە دۇئارىمىز بىلەن ئەرىش ئارىسىدا پەردە پەيدا بولۇپ قالىدۇ. پەيغەمبەرگە دۇئا قىلغاندىلا بۇ پەردە يىرتىلىپ، دۇئارىمىز ئاللاھقا يەتكۈزىلىدۇ. بۇ دۇئانى ئوقىمىساق دۇئارىمىز بىكارغا كەتكەن بولىدۇ.

بىر مەجلىستە ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقۇلمىسا ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە دۇئا قىلىنمىسا، ئۇلارنىڭ ئۈستىدە بىر قامچا بولغان بولىدۇ، بۇ قامچە خالىسا ئۇلارغا ئازاپ بېرىدۇ. ياكى ئۇلارنىڭ گۇناھىنى ئەپۇ قىلىدۇ.

قۇلىقى جاراڭلاپ تۇرغان بىرسى مېنى ئەسلەپ تۇرسۇن ۋە ماڭا دۇئا قىلسۇن. بىر ئىشقا نىيەت قىلغان، بۇ ئىش ھەققىدە مەسلىھەت قىلسا، ئاللاھ تائالاھ، ئۇنىڭ يولىنى ئوچۇق قىلىدۇ. ئەگەر بىر كىشى دەيدىغان گېپىنى ئۇنتۇپ قالسا، ماڭا دۇئا ۋە سالام قىلسۇن. چۈنكى ماڭا دۇئا قىلغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ سۆزىگە بىر يىپ ئۇچى باردۇر. ئۇ سۆزىنى يادىغا ئېلىشى مومكىن.[296]

خەيرلىك بىر ئىشنى ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسمى ۋە ماڭا دۇئا قىلىش بىلەن باشلىمىسا، ئۇ ئىش چالا بولۇپ قېلىپ بەرىكىتى قاچىدۇ.[297]

ئىسلام ئۇلۇغلىرىدىن، ئەبۇ ھافس كائىدى ۋاپات بولغاندا، بىرسى ئۇنى چۈشىدە كۆرۈپ: ئاللاھ تائالاھ ساڭا قانداق مۇئامىلە قىلدى؟ دىدى. ئۇ: ئاللاھ، ماڭا رەھمەت ۋە مەرھەمەت قىلىپ مېنى جەننەت بىلەن مۇكاپاتلىدى، دىدى. ئۇ كىشى: نىمە سەۋەپتىن! دىدى. ئۇ: مېنى پەرىشتىلەرنىڭ ئالدىدا تۇرغۇزدى. گۇناھلىرىمنى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە كەلتۈرگەن دۇئالىرىمنى ھېساپلىغۇزدى.

---

[294] ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، 301، IVL.
[295] ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، 374، I؛ 124، VII.
[296] تىرمىزى، «فىتەن»، 78.
[297] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 359، II؛ ئابدۇررازاق، ئەل مۇسەننەف، 163، XI.

نەتىجىدە كەلتۈرگەن دۇئالىرىم كۆپ بولۇپ چىقتى. ئاللاھ تائالاھ، ئۇلارغا: «ئەي پەرىشتىلەر! ئىشىڭلار تۈگىدى. باشقا ھېساپ سورىماڭلار! ئۇنى جەننەتكە ئېلىپ بېرىڭلار!» دىدى، دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بۇرۇنقىلاردىن بىرى: «بىللە ھەدىس ئۆگەنگەن بىر ساۋاقدىشىم ۋاپات بولغان ئىدى. چۈشۈمدە ئۇنى ئۇستىگە يېشىل رەڭلىك جەننەت كىيىمى كىيگەن ھالەتتە كۆردۈم. ئۇنىڭدىن سەۋەبىنى سورىغان ۋاقتىمدا: ھەر قېتىم ھەدىس كۆرگەندە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئىسمى بار يەرلەرگە‹ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم›دەپ يازاتتىم. جانابى ئاللاھ ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى بەردى، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بۇرۇنقىلاردىن يەنە بىرى: «بىر كاتىپ خوشنام ۋاپات بولدى. ئۇنى چۈشۈمدە كۆردۈم ۋە ئۇنىڭغا ئاللاھ تائالاھنىڭ قانداق مۇئامىلە قىلغانلىقىنى سورىدىم. ئۇ، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۇزىنى كەچۈرگەنلىكىنى ئېيتتى. نىمە سەۋەپتىن ئىكەنلىكىنى سورىغان ۋاقتىمدا، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئىسمىنى يازغاندا، يېنىغا‹ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم›دەپ يازغانلىقى ئۈچۈن، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەبۇ سۈلايمان دارانى: «ھەدىس كىتاپلارنى يازغان ۋاقتىمدا، ئۇنىڭ شەرەپلىك ئىسمىنى‹ساللاللاھۇ ئەلەيھى›دەپلا تۈگىتەتتىم.‹ۋەسسەللەم›سۆزىنى يازمايلا ئۆتۈپ كېتەتتىم. كۈنلەرنىڭ بىرىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى چۈشۈمدە كۆردۈم. پەيغەمبەر: ئەي ئەبا سۈلايمان! ھەدىسكە ئىسمىمنى يازغان ۋاقتىڭدا دۇئا بىلەن قوشۇپ‹ۋەسسەللەم›نىمۇ يازغىن. ئۇ تۆت ھەرىپتۇر. ھەر بىر ھەرىپىگە ئون ساۋاپ باردۇر، ئۇنى يازمىساڭ قىرىق ساۋاپتىن مەھرۇم قالىسەن دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. باشقا بىر كىشىنىڭمۇ مۇشۇنداق ئادىتى بار ئىدى. رەسۇلۇللاھ، ئۇنىڭ چۈشىگە كىردى ۋە «ساڭا نىمە بولدى، ماڭا دۇئا ۋە سالامنى تولۇق يازمايسەن؟» دىدى.

ئابۇبەكرى سىددىق: «ئۇنتۇغاقلىقتىن قورققان كىشى، رەسۇلۇللاھقا كۆپ دۇئا ۋە سالام قىلسۇن!» دىگەن ئىدى.

سالىھلارنىڭ ئۇلۇغلىرىدىن مۇھەممەت بىن سائىد بىن مۇتەررىف: «ھەر كۈنى ئۇخلاشتىن بۇرۇن مەلۇم مىقداردا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە دۇئا ۋە سالام قىلاتتىم. بىر كۈنى چۈشۈمدە رەسۇلۇللاھنى كۆردۈم. ئۇ ياتىقىمغا كىرىشى بىلەن ياتاق ئىچى نۇرغا تولدى. ماڭا قاراپ كەلدى ۋە‹كەل بۇياققا، ماڭا كۆپ دۇئا ۋە سالام قىلغان شۇ ئاغىزىڭغا سۆيۈپ قوياي›دىدى. مەن ئاغزىمنى ئۇزىتىشتىن خىجىل بولۇپ مەڭزىمنى قىلدىم. مۇبارەك ئاغىزلىرى بىلەن مېنى سۆيۈپ قويدى. دەھشەت بىلەن ئويغاندىم. ياتىقىمنىڭ ئىچى ئىپار پۇراپ كەتكەن ئىدى. سەككىز كۈنگىچە مەڭزىمدىن ئۇ خۇش-پۇراق يوقىمىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بۇرۇنقىلارنىڭ ئۇلۇغلىرىدىن ھاللات بىن كەسىر ۋاپات بولغاندا بېشىنىڭ ئاستىغا: «بۇ ھاللات بىن كەسىرنىڭ دوزاقتىن قۇرتۇلىشى مۇھەققەقتۇر!» دەپ يېزىلغان بىر پارچە ۋاراقچە تۇراتتى. ئۇنىڭ يېقىنلىرىدىن ئۇنىڭ قانداق ياخشى ئەملى بار ئىدى! دەپ سورىغاندا، ئۇنىڭ ھەر جۈمە كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سالام ۋە دۇئا قىلىدىغانلىقى مەلۇم بولدى.

شەيىخ ئاينىنىڭ زەينۇل-مەجالىس دىگەن كىتابىدا: «رەسۇلۇللاھ: قىيامەت كۈنى ئۈچ خىل ئىنسان، ئەرىشنىڭ كۆلەڭگىسىدىن باشقا بىر كۆلەڭگە بولمىغان ئەرش ئاستىدا تۇپلىنىدۇ. ئۇلار، ئۈممىتىنى قىينچىلىقلاردىن قۇتقۇزغان، سۈننىتىمگە ئەمەل قىلغان، ماڭا كۆپ دۇئا ۋە سالام قىلغان كىشىلەردۇر، دىدى» دەپ يېزىلغان ئىدى.

شەيىخ ئەبۇ مۇسا دارىرى: «دىڭىزدا بوران-چاپقۇنغا دۇچ كەلدۇق. ھەممىمىز ئۆلۈم قورقۇسى بىلەن يىغلاۋاتاتتۇق. ئۇ چاغدا مېنى ئۇيقۇ باستى. چۈشۈمدە رەسۇلۇللاھنى كۆردۈم. ئۇ ماڭا: كېمىدىكىلەرگە ئېيتقىن، مىڭ قېتىم‹ئاللاھۇممە ساللى ئالا مۇھەممەدىن ۋە ئالا ئالى سەييىدىنا مۇھەممەت، سالاتەن تۈنجىنا بىھامىن جەمىئىل ئەھۋالى ۋەلئافات ۋە تاكدى لەنا بىھا جەمىئەل ھاجات ۋە تۇتاھھىرۇنا بىھا مىن جەمىئىس-سەييىئات ۋە تەرفەئۇنە ۋە بىھا ئىندەكە ئالەد-دەراجات ۋە تۈبەللىگۇناھ بىھا ئاكسال-گايات مىن جەمىل ھايراتى فىل-ھاياتى ۋە بادەل مامات›دۇئاسىنى ئوقۇسۇن، دىدى. تېخى ئۈچ يۈز قېتىم ئوقۇماستىنلا بوران-چاپقۇن توختاپ قالدى. شۇنىڭ بىز قۇرتۇلۇپ قالدۇق» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بۇ دۇئانىڭ ھەر مۇھىم ئىشتا، بالا-قازا ۋە يەر تەۋرەش قاتارلىق تەبئى ئاپاتلەردە ئوقۇش تەۋسىيە قىلىنغان. مۇقەددەس كىتاپلاردا، سالام ۋە دۇئانىڭ قانداق بولىدىغانلىقى ھەققىدە قىرىقتىن ئارتۇق ھەدىس بار. بۇلاردىن بەزىرلىرى تۆۋەندىكىچە:

ئاللاھۇممە ساللى ئالا مۇھەممەدىن ۋە ئالا ئالى مۇھەممەت، كەما ساللايتە ئالا ئىبراھىمە ۋە ئالا ئالى ئىبراھىم، ۋە بارىك ئالا مۇھەممەدىن ۋە ئالا ئالى مۇھەممەت، كەما بارەكتە ئالا ئىبراھىمە ۋە ئالا ئالى ئىبراھىم، ئىننەكە ھامىدۇن مەجىت.

ئاللاھۇممە ساللى ۋە سەللىم ۋە بارىك ۋەرھام ئالا سەييىدىنا مۇھەممەدىن خۈۋە سەييىدۈل ئارابى ۋەل ئاجەم ۋە ئىمامى مەككەتىل مۈكەررامەتى ۋەل مەدىنەتىل مۇنەۋۋاراتى ۋەل هارەم. ئاللام-ئەل ئىنسانە مالەم يالەم.

ئاسلۇھۇ نۇرۇن ۋە نەسلۈھۇ ئادەم. باسۈھۇ مۇئاھھارۇن ۋە خالكۇھۇ مۇكەددەم.

ئىسمۇھەئۇش شەرىفۇ مەكتۇبۇن ئالەل لەۋھىل ماھفۇزى بىياكىل كالەم.

ۋە جىسمۇھەئۇش شەرىفۇ مەدەفۇنۇن فىل مەدىنەتىل مۇنەۋۋەرەتى ۋەل هارەم. يالەيتە ئەكتەھىلۇ تۇرابەﷲزى تاھت-ئەل كادەم.

فە تۇبا سۇممە تۇبا لىمەن دەئا ۋە تەبىئاھۇ ۋە لىمەن ئەسلەمە ساھىب-ئەش شەفائەتى لىل ئالەمىن.

كائىلەن يا رەببى! سەللىم ئۇممەتى، ئۇممەتى ۋا ئۇممەتا ياز ئەل لۇتفى ۋەل كەرەم.

فە يۇناد-ئىل مۇنادى مىن كىبەل-ئىر راھمان، كابىلتۇ شەفائەتەكە يا نەبىيەل مۇھتەرەم. ئۇدھۇل-ئۇل جەننەتە لا ھاۋفۇن ئالەيكۇم ۋەلا خۇزنۇن ۋەلا ئەلەم.

سۇممە رادىياللاھۇ تەئالا ئەن ئەبى بەكرىن ۋە ئۇمەرا ۋە ئۇسمانە ۋە ئالىيىن زىل-كەرەم.

ۋە سالللاھۇ ئالا سەيىدىنا مۇھەممەدىن ۋەلھامدۇ لەكە يا رابىي-ئەل ئالەمىن. بى ھۇرمەتى سەيىدى-ئىل مۇرسەلىن.

مۇرەببە ئولتۇراتتى تىزى ئۇستىدە يا تىزىنى تىكلەپ،
كامىل ئەدەب ئىدى ھازىر ئۇ تەنھا كەرەم كانى.

ئۇچ بارمىقى بىلەن يەپ يالايتتى شۇئان لەززەتتە،
ئىچەتتى ئۇچ نەپەس بىرلە ئابى- رەيھان ئۇ كەرەم كانى.

سۆيۈپ يەيتتى بالۇ ھالۋا ھەم كاۋا سىركە قاتلىما ئەمما،
تويغۇدەك يېمىگەنتى ئارپىدىن نان ئۇ كەرەم كانى.

مۇبارەك قورسىقىغا تاش باغلار ئىدى گاھى ئاچلىقتىن ،
قەلبىم بولمىسۇن دەيتتى لەرزان ئۇ كەرەم كانى.
سائادەتخانەسىدە قانچە ئايلار يانماس ئىدى ئوت،
قانائەتتە يېيەر ئىدى خورما ئانار ئۇ كەرەم كانى.

# ھىلىيەئى سائادەت

## مۇبارەك ئىسىملىرى ۋە ناملىرى

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئەڭ كۆپ ئاتالغان ئىسمى «مۇھەممەت» تۇر. بەكمۇ كۆپ ئۇلۇغلانغان، زىيادە ياخشى كۆرۈشكە ئېرىشىش دىگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ ئىسىم قۇرئان-كەرىمدە، ئالى ئىمران، ئازھاب، فەتىخ ۋە مۇھەممەت سۈرىلىرىنىڭ، تەرتىپى بىلەن، 114، 40، 29 ۋە 22 ئايەتلىرىدە تۆت قېتىم ئاتالغان. ساف سۈرىسى، 6-ئايەتتە، ھەزرەتى ئەيسانىڭ ئۇممىتىگە: «ئاللاھ تائالاھقا كۆپ زىكىر قىلىڭلار، مەدھىيىلەڭلار» دىگەن مەنىدە كەلگەن «ئەخمەت» ئىسمى بىلەن خەۋەر بەرگەن ئىدى، دەپ بىلدۈرگەن ئىدى. قۇرئان كەرىمدە، «مۇھەممەت» ۋە «ئەخمەت» ئىسمىدىن باشقا، مۇھەممەت، رەسۇل، نەبى، راھىم، مۇسادىك، مۇزەككىر، مۇدەسسىر، ئابدۇللاھ، كەرىم، خاك، مۇنىر، ھاتەمۇن-نەبىيىن، راھمەت، نىممەت، ھادى، تاھا، ياسىن... دىگەندەك ئىسىملارا بىلەن ئاتالغان ئىدى. بۇلاردىن باشقا مۇبارەك ئىسىملىرىدىن باشقا بىر قىسمى قۇرئان-كەرىمدە، بىر قىسمى ھەدىس شەرىپلەردە، بىر قىسمى قۇرئاندىن بۇرۇن چۈشكەن باشقا مۇقەددەس كىتاپلاردا زىكىر قىلىنغان ئىدى.

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئىسىملىرى بەزى ھەدىس شەرىپلەردە: ماھى، ئاكىب، مۇكافى، نەبىيۈر-رەھمە، نەبىيۈت-تەۋبە، نەبىيۈل-مۇلاھىم، كاتتال، مۇتەۋەككىل، فاتىھ، ھاتەم، مۇستافا، ئۇممى، كۇسەم ئىسىملىرى بىلەن ئاتالغان.

بىر ھەدىس شەرىپتە پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ماڭا خاس بەش ئىسىم باردۇر. مەن مۇھەممەت، مەن ئەخمەت، مەن ماھى، ئاللاھ تائالاھ مەن بىلەن كۇپۇرلۇقلارنى يوق قىلىدۇ. مەن ھاشىر، قىيامەت كۈنى خەلق، مېنىڭ ئىزىم بىلەن بىر يەرگە يىغىلىدۇ. مەن ئاكىب، مېنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر كەلمەيدۇ»[298] دىگەن ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ، ھەزرىتى خەدىچە بىلەن بولغان ئوغلى قاسىم كىچىك يېشىدىلا ۋاپات بولغانلىقتىن، «ئەبۇل-قاسىم» نامى بېرىلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇن، ئۇنىڭ راسىت سۆزلىكى، ئىشەنچىلىكلىكى، دۇرۇسىت بولغانلىقى قاتارلىق ساناپ تۈگەتكۈسىز ئېسىل خىسلەتلىرى تۈپەيلىدىن قۇرەيش قەبىلىسى ئارىسىدا، ئەل ئەمىن دەپ نام ئالغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ قۇرئان-كەرىمدە ئاتالغان ئىسىملىرىدىن بىرى، يەنى قۇرئان-كەرىمنىڭ يۈرىكى ھېساپلانغان ياسىن سۈرىسىدىكى «ياسىن» سۆزىدۇر. ئۇلەمائى رەسىھىنىڭ ئۇلۇغلىرىدىن بولغان سەييىد ئابدۇلھەكىم ئارۋاسى ھەزرەتلىرى، ياسىن-ئەي مېنىڭ مۇھەببەت دەريا دولقۇنلىرىمغا شۇڭغۇپ كىرگەن ھەبىبىم، دىمەكتۇر دىگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى مەدھىيىلەش ئۈچۈن يېزىلغان شېئىر ۋە نەسىرلەر بىر ياقتا تۇرسۇن، ئۇنىڭ ئۈچۈن نۇرغۇن ئەسەرلەر يېزىلغان ئىدى. بۇ ئەسەرلەرنى يازغان داڭلىق يازغۇچى ۋە سەنئەتكارلارمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى مەدھىيىلەشتە تىلى ئاجىزلىق قىلغان ئىدى. پەيغەمبەرىمىزنى كۆرۈپ ئۇنىڭ چىرايىغا ئاشىق بولغانلار، تىلى تۇتۇلۇپ قالغۇچە مەدھىيىلىگەن ئىدى. ئۇلار، ئۇنىڭ گۈزەللىكىنى تەسۋىرلەشكە ئىنسانىنىڭ كۈچى يەتمەيدۇ، دىگەن ئىدى.

## ھىليەئى سائادەت

ھەببى ئەكرەم ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ تەقى-تۇرقىنى تەسۋىرلەشنى ھىليەئى سائادەت دەپ ئاتايدۇ.

ئىسلام ئالىملىرى، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پۈتۈن تەقى-تۇرقى، شەكلى، سۈپىتى، گۈزەل خۇيلىرىنى تولىمۇ ئىنچىكىلىك بىلەن پۈتۈن ھاياتىنى ئوچۇق-ئاشكارە سەنئەت شەكلىدە ئىپادىلەپ يازغان ئىدى. بۇ ئۇچۇرلار، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆز ئاغزىدىن ۋە مۇبارەك ساھابىلارنىڭ بىلدۈرگەن سۆزلىرىدىن توپلانغان ئىدى. بۇلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەسەرلەرنى سىيەر (ھەزرىتى مۇھەممەتنىڭ ھاياتىنى ئاڭلاتقان كىتاپلار) كىتاپلىرى دەپ ئاتايدۇ. مىڭلىغان سىيەر كىتاپلىرىنىڭ ئارىسىدا، ھەزرىتى مۇھەممەتنىڭ ھىليەئى سائادىتىنى بايان قىلغان ئەڭ مەشھۇر كىتاپلاردىن، ئىمام تىرمىزىنىڭ «ئەششەمائىلئۇررەسۇل»، كادى ئىياتىنىڭ «شىفائى شەرىپ» ۋە ئىمام بەيھەكى بىلەن ئەبۇ نۇئايىم ئىفەھانىنىڭ «دەلائىلۇننۇبۇۋۋە»، بۇنىڭدىن باشقا ئىمام كاستالانى ھەزرەتلىرىنىڭ «مەۋاھىبى لەدۇننىيە» نامىدىكى ئەسەرلەردۇر.

ھەدىس شەرىپلەردە ۋە ئاسخابى كېرەملەرنىڭ سۆزلىرىگە ئاساسلانغاندا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھىليەئى سائادىتىنى تۆۋەندىكىدەك ئاڭلاتقان ئىدى:

كائىناتىنىڭ پەخرىنىڭ مۇبارەك يۈزى ۋە پۈتۈن مۇبارەك ئەزالىرى، ئاۋازى، پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ يۈزلىرىدىن، ئەزالىرىدىن ۋە ئاۋازىدىن چىرايلىق ئىدى. مۇبارەك يۈزى ئازىراق يۇملاق ئىدى. ئۇ كۈلگەن ۋاقىتتا، يۈزى ئايدەك نۇرلۇق بولۇپ كېتەتتى.[299] خوشال بولغىنى مۇبارەك پىشانىسىدىن بىلىنىپ تۇراتتى. مۇبارەك پەيغەمبىرىمىز، كۈندۈزى قانداق كۆرگەن بولسا، كېچىدىمۇ شۇنداق كۆرەلەيتتى. ئالدى تەرىپىدە تۇرغانلارنى كۆرەلىگەندەك ئارقا تەرىپىدىكىلەرنىمۇ كۆرەلەيتتى. يانلىرىغا قارىغاندا، پۈتۈن بەدىنى بىلەن ئايلىنىپ قارايتتى. يەر يۈزىگە ئاسمانغا قارىغاندىن بەكرەك كۆپ قارايتتى. مۇبارەك كۆزلىرى يوغان، كىرپىكلىرى ئۇزۇن ئىدى. مۇبارەك كۆزلىرىدە ئازىراق قىزىللىق بار بولۇپ، كۆز قارچۇقلىرى قاپقارا ئىدى. كېچىلىرى سۈرمە سۈرەتتى. ئالەملەرنىڭ پەخرى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ پېشانىسى ئوچۇق ئىدى. مۇبارەك قاشلىرى ئىنچىكە بولۇپ، قاشلىرىنىڭ ئارىسى ئوچۇق ئىدى. ئىككى قېشى ئارىسىكى تومۇرى، ئۇ ئاچچىقلانغاندا كۆپۈپ كېتەتتى. مۇبارەك بۇرنى تولىمۇ چىرايلىق بولۇپ، ئوتتۇرا قىسمى ئازىراق ئېگىز ئىدى. مۇبارەك بېشى يوغان ئىدى. مۇبارەك ئاغىزى بەكمۇ كىچىك ئەمەس ئىدى. مۇبارەك چىشلىرى ئاپئاق بولۇپ، ئالدى تەرىپىدىكىلەر بىر ئاز شالاڭ ئىدى. ئۇ سۆزلىگەندە چىشلىرى ئارىسىدىن نۇر چىققاندەك بولاتتى. ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇللىرى ئارىسىدا، ئۇنىڭدىن بەكرەك تۈز ۋە تاتلىق سۆزلۈك بىرسى يوق ئىدى. مۇبارەك سۆزلىرىنى تولىمۇ ئاسان چۈشەنگىلى بولاتتى. كۆڭۈللەرنى ئېلىپ دىللارغا سۇ ئىچىرەتتى. ئۇ گەپ قىلغاندا، سۆزلىرى مەرۋايىتتەك تىزىلىپ چىقاتتى. ئەگەر

---

[298] كادى ئىياز ،شىپائى-شەرىپ، S:230.

[299] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،459؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،II،605.

ئۇنىڭ سۆزلىرىنى سانىماقچى بولسىڭىز، ساناش مۇمكىن ئىدى. بەزى ۋاقىتلاردا ياخشى ئاڭلىسۇن دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلايتتى. ئىنسانلار، جەننەتتە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدەك سۆزلىشىدۇ. مۇبارەك ئاۋازى، ھېچكىمنىڭ ئاۋازى يەتمىگەن يەرلەرگىچە يېتىپ بارالايتتى.

ئالىملەرنىڭ پەخرى سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز خۇش چىراي ئىدى. تەبەسسۇم بىلەن كۈلگەندە مۇبارەك ئالدى چىشلىرى كۆرۈنۈپ تۇراتتى. ئۇ كۈلگەندە يۈزىدىن چېچىلغان نۇرلار تاملارغا چۈشەتتى. ئۇنىڭ يىغلىشى كۈلۈمسىرىشىدەك سۇس ئىدى. قاقاقلاپ كۈلمەيتتى ۋە يۇقىرى ئاۋازدا يىغلىمايتتى. ئۇنىڭ كۆڭلى يېرىم بولغاندا مۇبارەك كۆزلىرىدىن ياش ئاقاتتى. مۇبارەك كۆكسىنىڭ ئاۋازى ئاڭلىنىپ تۇراتتى. ئۈممىتىنىڭ گۇناھلىرىنى ئويلىغاندا، ئاللاھ تائالاھنىڭ قورقۇسىنى ئويلىغاندا، قۇرئان-كەرىم ئوقۇغاننى ئاڭلىغاندا ۋە ناماز قىلغاندا يىغلايتتى.

ئالىملەرنىڭ پەخرىنىڭ مۇبارەك بارماقلىرى ۋە قوللىرى گۆشلۈك ئىدى. مۇبارەك ئالقانلىرى كەڭ ئىدى. ئۇنىڭ پۈتۈن بەدىنىدىن ئىپار پۇرىقى چىقىپ تۇراتتى. مۇبارەك بەدىنى يۇمشاق ھەم كۈچلۈك ئىدى. ئەنەس بىن مالىكى: «رەسۇلۇللاھقا ئون يىل خىزمەت قىلدىم. مۇبارەك قوللىرى يىپەكتەك يۇمشاق ئىدى. مۇبارەك بەدىنى ئىپار ۋە گۈل-چېچەكلىرىدىنمۇ بەكرەك خۇش-پۇراق چاچاتتى. مۇبارەك قوللىرى، پۇتلىرى ۋە بارماقلىرى ئۇزۇن ئىدى. مۇبارەك پۇتلىرىنىڭ بارماقلىرى يوغان، ئاستى قىسمى يۇمشاق ئىدى. قورساق سالمىغان ئۆلچەملىك بەدەن شەكلىدە ئىدى. كەڭ مۈرىلىك بولۇپ كۆكسى كۆتۈرۈلۈپ تۇراتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ كۆكسى-قارنى كەڭ بولۇپ، ئىلاھى نەزەر بىلەن قارايتتى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئوتتۇرا بوي بولۇپ، قارىماققا ئېگىز كۆرۈنەتتى. ئاسخابى بىلەن ئولتۇرغاندىمۇ ھەممىسىدىن مەزمۇت ئولتۇراتتى.

مۇبارەك چاچلىرى ۋە ساقاللىرى قويۇق بولۇپ، دولقۇنسىمان ئىدى. دۇنياغا كەلگەندە چاچلىرى بوْدۇرە ۋە ئۇزۇن ئىدى. باشتا چېچىنىڭ ئالدىنى پۆپچەك قويۇپ قويغان بولۇپ، كېيىنچە ئىككىگە ئايرىۋالىدىغان بولدى. مۇبارەك چاچلىرىنى بەزىدە ئۇزۇن قويۇپ بەرسە، بەزىدە قىسقارتىۋەتەتتى. چاچ ۋە ساقاللىرىنى بويىمايتتى. ئۇ ۋاپات بولغان ۋاقىتتا، چاچ ۋە ساقاللىرىدىكى ئاق چاشلارنىڭ سانى يىگىرمە تالغىمۇ يەتمەيتتى. مۇبارەك بۇرۇتىنى كېسىپ تۇراتتى. بۇرۇتىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ۋە شەكلى، مۇبارەك قېشى قەدەر ئۇزۇنلۇقتا ئىدى. ئۇنىڭ خۇسۇسى ساتىراچلىرى بار ئىدى. رەسۇلۇللاھ سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، مىسۋاك ۋە تارغاقنى يېنىدىن ئايرىمايتتى. مۇبارەك چاچ ۋە ساقاللىرىنى تارىغاندا ئەينەككە قارايتتى. ئۇ يول يۈرگەندە تېز ماڭاتتى. ئۇنىڭ ماڭغان يەرلىرىدىن خۇش-پۇراق كەتمەيتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئەرەپ ئىدى. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز قىزىل ئارلاش ئاق تېرىلىك بولۇپ، نۇرلۇق ۋە سۆيۈملۈك ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى قارا دېگەنلەر كاپىر ھېسابلىنىدۇ.

ئەرەپ سۆزىنىڭ لوغەت مەنىسى گۈزەل بولۇپ، لىسانى ئەرەپ دېمەك، گۈزەل تىل دېگەنلىكتۇر. كۆچمە مەنىسى بولسا، يەنى جوغراپىيەدىكى ئەرەپ دېمەك ئەرەبىستان ئىسمىدىكى يېرىم ئارالدا تۇغۇلۇپ ئۆسكەن، ئۇ يەرنىڭ ئىخلىمى، ھاۋاسىدا چوڭ بولغان، ئۇ يەرنىڭ سۈيىنى ئىچىپ، يىمەكلىرىنى يەپ چوڭ بولغان بىر كىشىنى كۆرسىتىدۇ. ئانادولۇدىكى كان دېگەن يەردىن كەلگەنلەرگە تۈرۈك، بۇلغارىستاندا تۇغۇلۇپ چوڭ بولغانلارغا بۇلغار، گىرمانىيەدىكىلەرنى گىرمان دېگەنگە ئوخشاش. رەسۇلۇللاھ سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەممۇ، ئەرەبىستان يېرىم ئارىلىدا تۇغۇلۇپ چوڭ بولغانلىقى ئۈچۈن ئەرەپتۇر. ئەرەپلەر ئاق ۋە بۇغداي ئۆڭلۈك كېلىدۇ. بولۇپمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ جەمەتى ئاق يۈزلۈك ۋە تولىمۇ گۈزەل ئىنسانلار ئىدى. ئۇلارنىڭ بۇۋىسى بولغان ئىبراھىم ئاق يۈزلۈك بولۇپ، باسرا شەھىرى ئاھالىسىدىكى تارۇھ ئىسمىدىكى ئاق يۈزلۈك مۆمىنىنىڭ ئوغلى ئىدى. كاپىر بولغان ئازەر، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دادىسى ئەمەس ئىدى. تاغىسى يەنى ئۆگەي دادىسى ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ دادىسى ئابدۇللاھنىڭ گۈزەللىكى مىسىرغا قەدەر تىللاردا داستان بولغان ئىدى، بولۇپمۇ ئۇنىڭ پېشانىسىدىكى نۇرنىڭ سەۋەبىدىن. ئىككى يۈزگە يېقىن قىز ئۇنىڭ بىلەن توي قىلىش ئۈچۈن مەككىگە كەلگەن ئىدى. ئەمما، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ نۇرى، ئامىنە ئانىمىزغا نېسىپ بولغان ئىدى.

تاغىسى ئاببباس بىلەن ئاببباسنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھمۇ ئاق يۈزلۈك ئىدى. تاكى قىيامەت كۈنىگىچە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەۋلادى ئاق يۈزلۈك ۋە گۈزەل بولىدۇ.

رەسۇلۇللاھنىڭ ئاسخابىمۇ ئاق يۈز ۋە گۈزەل ئىدى. ئوسمان رادىئاللاھۇ ئەنھۇ، ئاق سېرىق ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ رۇم ھۆكۈمرانى ھەراكلىۇس ھۆكۈمىتىگە ئەۋەتكەن ئەلچىسى سەفىرى دىھيەھى كەلبى بەك چىرايلىق بولۇپ، ئۇ يوللاردا ماڭغاندا، ئۇنىڭ چىرايىنى كۆرۈش ئۈچۈن رۇم قىزلىرى كوچىلارغا چىقىۋالغان ئىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام نۇرغۇن قېتىم دىھيە ھەزرەتلىرىنىڭ شەكلىدە يەر يۈزىگە چۈشكەن ئىدى.

مىسىر، شام، ئافرىقا، سىجلىيا ۋە ئىسپانىيەلەرنىڭ يەرلىكلىرى ئەرەپ ئەمەس ئىدى. ئەرەپلەر ئىسلام دىنىنى دۇنياغا تارقىتىش ئۈچۈن بۇ يەرلەرگە قەدەر كەلگەن ئىدى. ئەرەپلەر ئانادولۇ، ھىندىستان ۋە باشقا يەرلەردىمۇ مەۋجۇتتۇر. ئەمما ھازىرقى كۈندە، بۇ يەردىكى ئاھالىلەرنى ئەرەپ دەپ ئاتاش توغرا بولمايدۇ ئەلۋەتتە.

مىسىرنىڭ ئاھالىسى قارامتۇل، ھىندىستاننىڭ بولسا قارىدۇر. بۇلارنى ھەبەش دەپ ئاتايمىز. زەنگىبار ئاھالىسىنى زەنگى دەپ ئاتايمىز. بۇلارمۇ قارا رەڭلىكتۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ نەۋرىلىرىنى سۆيمەك ۋە ھۆرمەت قىلماق ئىبادەتتۇر. ئۇلارنى ھەر بىر مۇسۇلمان سۆيىدۇ. ئانادولۇغا مېھمان بولۇپ كەلگەن قارۋاي دېھقانلار، ھەبەشلەر، زەنگىلەر ھۆرمەت ۋە ئىكرامغا ئېگە بولۇش ئۈچۈن ئۆزلىرىنى ئەرەپ دەپ ئاتىۋالغان. ئانادولۇنىڭ ئاق كۆڭۈل مۇسۇلمانلىرى ئۇلارغا ئىشىنىپ ئۇلارنى سۆيگەن ئىدى. چۈنكى بۇ سۆيگۈدە قارا ۋە ئاق پەرقى يوق ئىدى. قارا رەڭلىك بىر مۇسۇلمان، ئاق رەڭلىك كاپىردىن ئۈستۈن بولۇپ، قىممەتلىك ۋە سۆيۈملۈك ئىدى. ئىنساننىڭ قارىۋاي بولىشى ئىمانىغا دەخلى قىلمايدۇ. بىلال ھەبەشى ھەزرەتلىرى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆيۈشىگە سازاۋەر بولغان ئۇسامە قارىۋاي ئىدى. يامانلىق ۋە نومۇسسىزلىقتا ئۈچىغا چىققان ئەبۇ لەھەب ۋە ئەبۇ جەھىللەر بولسا ئاق يۈزلۈك كاپىرلار ئىدى. ئاللاھ تائالاھ، ئىنسانىنىڭ تېرە رەڭگىگە ئەمەس، ئۇنىڭ ئىمانى ۋە تەقۋالىقىغا قاراپ باھا بېرىمەكتە. ئەمما قارىۋايلارنىڭ ئۆزىنى ئەرەپ دەپ ئاتىۋېلىشى بولسا، ئىسلام دۈشمەنلىرىنىڭ ۋە يەھۇدىلارنىڭ ئىشىغا يارىتتى. ئۇلار قارىۋاي ئىنسانلارنى پەس كۆردى ۋە مازاق قىلىپ كۈلدى. ئۇلارنى قۇل قىلىپ قوللاندى. بىر تەرەپتىن بېتەلەي ئىتلار دەپ ئۇلارنى مەسخىرە قىلدى. ئۇلارنى «ئەرەپ، ئەرەپ» دەپ چاقىرىپ، كوچا-كويدا چاپلىۋالغان قارا رەڭلىك ھەجۋى رەسىملەرنى ئەرەپ دەپ ئاتاپ، ياشلارغا ئەرەپلەرنى قارىۋاي كۆرسىتىپ، مۇسۇلمان باللارنى پەيغەمبىرىمىزدىن ئۇزاقلاشتۇرۇشقا تىرىشتى.

گۈزەل خۇيلارنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدە ئۆزىنى تاپقان ئىدى. ئۇنىڭ بۇ گۈزەل خۇيلىرى ئاللاھ تائالاھ تەرىپىدىن بېرىلگەن بولۇپ، چوڭ بولۇش جەريانىدا شەكىللەنگەن ئەمەس. بىر مۇسۇلماننىڭ ئىسمىنى سۆزلەپ تۇرۇپ، ھېچبىر ۋاقىت يامان سۆز قىلمىغاندۇر. ئاللاھ ئۈچۈن ئىنتىقام ئالغان بولۇپ، ھېچبىر زامان ئۆزى ئۈچۈن باشقىلاردىن ئىنتىقام ئالمىغان ئىدى. ئۇرۇق-تۇققانلىرىغا ۋە ئاسخابىغا ھەر ۋاقىت كىچىك پېئىللىق بىلەن مۇئامىلە قىلغان بولۇپ، ئۆي ئىچىدىمۇ يۇمشاق سۆزلۈك ۋە خۇش-خۇي ئىدى. كېسەللەرنى يوقلايتتى، جىنازا نامازلىرىغا قېتىلاتتى. ئاسخابىنىڭ ئىشلىرىغا ياردەم قىلاتتى، كىچىك باللارنى باغرىغا باساتتى. ئۇنىڭ قەلبى بۇ ئىشلار بىلەن ئالدىراشتەك كۆرۈنسىمۇ، ئەمەلىيەتتە مۇبارەك روھى پەرىشتىلەر ئالەمىدە ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى تۇيۇقسىز كۆرگەن كىشىنى قورقۇنچ باساتتى. ئەگەر ئۇ يۇمشاق مۇئامىلە قىلمىسا، پەيغەمبەر بولغان تەغدىردىمۇ ھېچكىم ئۇنىڭ يېنىدا ئولتۇرمايتتى. سۆزىنى ئاڭلاشقا تاقەت قىلالمايتتى. ئەكسىچە ئۇنىڭ مۇبارەك كۆزلىرى، ھايادىن باشقىلارنىڭ يۈزىگە قارىمايتتى. ئالەملەرنىڭ پەخرى سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز ئىنسانلارنىڭ ئەڭ سېخىسى ئىدى. بىرسى ئۇنىڭدىن بىر نەرسە سورىسا يوق دىمەيتتى. ئەگەر تەلەپ قىلغان نەرسىسى بولسا بېرەتتى. بولمىسا جاۋاپ بەرمەيتتى. ئە قەدەر ياخشىلىقى ۋە ئېكسانى باركى، رۇم ئىمپىراتورى، ئېران شاھلىرى ۋە ھېچقانداق ھۆكۈمران ئۇنىڭدەك مەرىت بولالمىغان ئىدى. ئۇ قىيىنچىلىقتا ياشاشنى ياخشى كۆرەتتىكى، ئۇ ھاياتىدا يىمەك-ئىچمەكنى خىيالىغا كەلتۈرمەيتتى. يېمەك ئېلىپ كېلىڭلار يەيلى، بۇگۈن پالانچى تاماقنى ئېتىڭلار دېمەيتتى. ئالدىغا ئېلىپ كەلگەن تاماقنى يەيتتى، ئۇنىڭغا بەرگەن ھەر قانداق مېۋىنى تالللىمايتتى. بەزىدە ئايلارچە ئاز تاماق يەيتتى. ئاچلىقنى ياخشى كۆرەتتى. بەزى ۋاقىتلاردا تاماقنى كۆپ يەيتتى، ئەمما تاماقتىن كېيىن سۇ ئىچمەيتتى. سۇنى ئولتۇرغان ۋاقىتلىرىدا ئىچەتتى.[300] باشقىلار بىلەن تاماق يېگەندە ئەڭ ئاخىردا قول ئۈزىتاتتى.[301] ھەر قانداق كىشىنىڭ سوۋغىتىنى قوبۇل قىلاتتى. بەرگەن سوۋغاتقا ئۇنىڭدىن ئارتۇق سوۋغات بىلەن يولغا سالاتتى.

خىلمۇ-خىل كىيملەرنى كىيىش ئۇنىڭ ئادىتى ئىدى. باشقا دۆلەتلەردىن ئەلچىلەر كەلسە، قىممەتلىك ۋە چىرايلىق كىيملىرىنى كىيىپ، تەبەسسۇم بىلەن كۈتىۋالاتتى. قىممەتلىك تاشتىن كۆز تاقىغان كۈمۈش ئۈزۈك تاقاپ، ئۇنى تامغا قىلىپ ئىشلىتەتتى. ئۈزۈكنىڭ كۆزىگە «مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ» دەپ يېزىلغان ئىدى. ئۇخلايدىغان كۆرپىسى تېرىدىن بولۇپ، ئىچىگە خورما دەرىخىنىڭ تالالىرى قويۇلغان ئىدى. بەزىدە بۇ كۆرپىنىڭ ئۈستىدە، بەزىدە يەرگە سېلىنغان تېرە كۆرپىلەرنىڭ ئۈستىدە ئۇخلىسا، بەزىدە قۇرۇق توپا يەرنىڭ ئۈستىدە ئۇخلايتتى. مۇبارەك ئالقىنىنى ئوڭ يۈزى ئاستىغا قويۇپ، ئوڭ تەرىپىنى بېسىپ ياتاتتى. زاكات ئالمايتتى، خام تېتىيدىغان نەرسىلەرنى ۋە سامساق يېمەتتى. شېئىر ئوقۇمايتتى.

---

[300] كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە، S:318.
[301] كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە، S:319.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك كۆزلىرى ئۇخلىسىمۇ، يۈرىكى ئۇخلىمايتتى. ئاچ قورساق ئۇخلاپ قالسىمۇ، توق قورساق بولۇپ ئويغىناتتى. پەقەتلا ئەسنىمەيتتى. مۇبارەك تېنى نۇرلۇق بولۇپ، يەرگە كۆلەڭگىسى چۈشمەيتتى. كىيملىرىگە چىۋىن قونمايتتى. پاشا ۋە باشقا ھاشارەتلەر ئۇنىڭ مۇبارەك قېنىنى ئىچمەيتتى. ئاللاھ تائالاھ تەرىپىدىن پەيغەمبەر قىلىپ تاللانغاندىن كېيىن، شەيتانلار كۆكلەرگە چىقىپ غايىپ خەۋەرلەرنى ئالالمايدىغان ۋە سۆزلىيەلمەيدىغان بولدى. ئالەملەرنىڭ پەخرى سالالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، بىز بىلىدىغان ھاياتى بىلەن ھازىرمۇ ھاياتتۇر. ئۇنىڭ مۇبارەك جەسستى چىرىمايدۇ. قەبرىسىدە بىر پەرىشتە تۇرغان بولۇپ، ئۇنىڭغا كەلتۈرگەن دۇئا ۋە سالاملىرىمىزنى ئۇنىڭغا يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. مۇنبەرى بىلەن قەبرە شەرىپى ئارىسى راۋدائى مۇتەھھارا دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ يەر جەننەت باغچىلىرىدىن بىرىدۇر. بۇ يەرنى زىيارەت قىلىش ئىبادەتلەرنىڭ ئەڭ ئۇلۇغى ۋە قىممەتلىكىدۇر.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ گۈزەللىكىنى ئاسخابى كېرەملەرنىڭ چوڭلىرىدىن ئەبۇ ھۈرەيرە: «رەسۇلۇللاھتىن گۈزەل بىر كىشى كۆرمىدىم. خۇددى قۇياش پۈتۈن نۇرى بىلەن ئۇنى يورۇتۇپ تۇرغاندەك، ئۇ كۈلسە چىشلىرى تاملارغا نۇر چۈشۈرەتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئىبنى ئەبى ھالە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك يۈزى ئون تۆت كۈنلۈك ئايدەك ۋاللىداپ تۇراتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئالى: «ئۇنى تۇيۇقسىز كۆرگەن كىشى ئۇنىڭ ھەيۋىتىدىن قورقۇپ كېتەتتى. ئۇنىڭ بىلەن سۆھبەت قىلىپ تونۇشقان كىشى بولسا، سۆيگۈدىن قەلبى ئىسسناتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

جابىر بىن سەمۇرە: «رەسۇلۇللاھ، مۇبارەك قولىنى يۈزۈمگە سۈردى. ئۇنىڭ قولى خۇددى ئەتتىر ساتىدىغانلارنىڭ، قولىغا يېڭى ئەتتىر چېچىپ كۆرسەتكىنىدەك گۈزەل بىر پۇراق چېچىپ تۇراتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بىرسى بىلەن كۆرۈشۈش ئۈچۈن قول بەرگەن بولسا، پۈتۈن بىر كۈن ئۇ كىشىنىڭ قولىدىن گۈزەل پۇراق كەتمەيتتى»[302] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «رەسۇلۇللاھ بىرەر كىچىك بالىنىڭ بېشىنى سىلىغان ۋاقىت، خۇش-پۇراق ھىدىدىن باشقا باللاردىن باشقىچە پەرىقلىنىپ تۇراتتى»[303] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ سالالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، بىر كۈنى ئۆيىدە ئۇخلاۋاتقان ئىدى. ئەنەس بىن مالىكنىڭ ئانىسى ئۈممى سۈلەيم كىرىپ كەلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ پىشانىسىدە تەر تامچىلىرى بار ئىدى. ئۈممۈ سۈلەيم، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تەر تامچىلىرىنى يىغىشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئويغىنىپ كەتتى ۋە نىمە ئۈچۈن بۇنداق قىلغانلىقىنى سورىغاندا، ئۇنىڭ سۈت ئانىسى بولغان، ئۈممۈ سۈلەيم: «ئۇنى بىز ئەتتىرلىرىمىزگە قاتىمىز، چۈنكى سېنىڭ تەر پۇرىقىڭ پۇراقلارنىڭ ئەڭ گۈزىلى»[304] دىدى.

ئەبۇ ھۈرەيرە: «رەسۇلۇللاھتەك تېز ماڭغان بىرسىنى كۆرمىدىم. خۇددى يەر ئۇنى ئالدىغا ئىتتەرگەندەكلا، ئۇنىڭ بىلەن ماڭغاندا، پۈتۈن كۈچىمىزنى ئىشقا سېلىپ مېڭىشقا مەجبۇر بولۇپ قالاتتۇق» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز پەۋقۇلادە چىرايلىق سۆزلەيتتى. سۆزىنى قەيەردە باشلاپ قەيەردە تۈگىتىشنى مۇكەممەل شەكىلدە بىلەتتى. ئۇنىڭ سۆزلىرى، سۆزلەش مىتوتى ۋە ئىنىقلىقى بىلەن گۈزەل ئىدى. ئۇنىڭ جۈمللىرىدىكى سۆزلەرنىڭ مەنىسى ۋە ئىشلىتىلىشى ھەر ۋاقىت ئۆزىنى نامايەن قىلاتتى. ئىپادىلەش كۈچىمۇ بەك يۇقىرى ئىدى. سۆزلىگەندە پەقەتلا قىينالمايتتى بەكمۇ راھەت سۆزلەيتتى.

## پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ گۈزەللىكى

ئۇلەمائى راسىھىن دەپ ئاتالغان، ھەم كۆزگە كۆرۈنگەن ھەم مول بىلىمگە ئېگە بولغان ئۇستازلار ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋارىسلىرى بولغان ئىسلام ئالىملىرى، ئۇنىڭ پۈتۈن گۈزەللىكلىرىنى كۆرگەن ۋە ئۇنىڭغا ئاشىق بولغان ئىدى. بۇلارنىڭ ئەڭ بېشىدا ئابۇبەكرى سىددىق يەر ئالماقتا. ئۇ سالالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ پەيغەمبەرلىك نۇرىنى كۆرگەندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئۈستۈنلۈك، گۈزەللىك ۋە ئۇلۇغلىقىغا ئاشىق بولۇپ شۇنداق بىر يېپىشتىكى، باشقا ھېچكىم ئۇنىڭچىلىك بولالمىغان ئىدى. ھەزرىتى

---

[302]مۇسلىم، «فەزائىل»،120؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:68.

[303]كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:68.

[304]مۇسلىم، «فەزائىل»،125؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،221؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،I،254.

ئابۇبەكرى، ھەر ۋاقىت، ھەر يەردە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرەتتى. بىر قېتىم ئۇ: يا رەسۇلۇللاھ! مەن قەيەرگىلا قارىسام سىزنى كۆرىمەن، دېگەن ئىدى. يەنە بىر قېتىمدا: پۈتۈن ياخشى ئەمەللىرىمنى، سىزنىڭ بىر خاتالىقىڭىزغا تېگىشىمەن، دېگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ گۈزەللىكىنى ئەڭ ياخشى بىلگەن ۋە باشقىلارغا سۆزلەپ بەرگەن ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز ئىدى. ھەزرىتى ئايشە: ئالىمە، ئىجتىھاتچان، ئەقىللىق، زىرەك، ئەدەپ-قائىدەلىك ئىدى. تولىمۇ سالماق ۋە گۈزەل سۆزلەيتتى. قۇرئان كەرىمنىڭ مەنىلىرىنى، ھارام ۋە ھالالنى، ئەرەپ شېئىرلىرىنى ۋە ھېساپ ئەمەللىرىنى بەكمۇ ياخشى بىلەتتى. رەسۇلۇللاھنى مەدھىيىلەپ يازغان شېئىرلىرى بار ئىدى. ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز شۇنداق يازغان ئىدى:

ۋە لەۋ سەمى ئۇفى
مىسرە ئەۋسافە ھاددىھى،
لەما بەزەلۇ فى سەۋمى
يۇسۇفە مىن ناكدىن.
لەۋىما زەلىھا لەۋ
رەئەينە جەبىنەھۇ،
لە ئاسەرنە بىلكاتىل
كۇلۇبى ئالەل ئەيدى.

تەرجىمىسى: ئەگەر مىسىردىكىلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ گۈزەللىكىنى كۆرگەن بولسا، يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامغا پۇل بەرمىگەن بولاتتى. پۈتۈن ماللىرىنى ئۇنى كۆرۈش ئۈچۈن ساقلىغان بولاتتى. زەلىھانى، يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامغا ئاشىق بولدى، دېگەن ئاياللار، رەسۇلۇللاھنىڭ نۇرلۇق يۈزىنى كۆرگەن بولسا، بارماقلىرىنىڭ ئورنىغا يۈرەكلىرىنى كېسىپ ئاغرىقىنىمۇ ئۇنتۇيتتى.

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «بىر كۈنى رەسۇلۇللاھ، ئايىقىنىڭ بۇقۇشلىرىنى يېشىۋاتاتتى. مەنمۇ يىپ ئەشكەش ئۇنىڭ يۈزىگە قارىغان ئىدىم. مۇبارەك پېشانىسىدىن بىر تەر تامچىسى ئاقتى. ھەر بىر تال تەر تامچىسى ھەر تەرەپكە نۇر چېچىپ، كۆزلەرنى قاماشتۇراتتى. مەن ھەيران قالغان ئىدىم. ئۇ ماڭا قاراپ: نىمىگە ماڭا بۇنداق ھاڭۋېقىپ قاراپ تۇرىسەن! دىدى. مەن: يا رەسۇلۇللاھ! مۇبارەك يۈزىڭىزنىڭ پارلىشىغا، سەندىن ئاققان تەر تامچىلىرىنىڭ نۇر چېچىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ ئۆزەمنى يوقاتتىم، دىدىم. ئۇ مېنىڭ يېنىمغا كېلىپ پېشانەمگە سۆيىدى ۋە: يا ئايشە! ئاللاھ تائالاھ ساڭا ياخشىلىقلار ئاتا قىلسۇن! سەن مېنى سۆيۈندۈرگەندەك، مەن سېنى سۆيۈندۈرەلمىدىم! دىدى. يەنى سېنىڭ مېنى سۆيۈندۈرۈشىڭ، مېنىڭكىدىن كۈچلۈك دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھەزرىتى ئايشەنى سۆيۈپ قويغانلىقى، ئۇنىڭ رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى ياخشى كۆرۈپ، ئۇنىڭ جامالىنىڭ گۈزەللىكىنى بىلگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭغا تەغدىم قىلغان سوۋغىسى ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ، مۇبارەك بەدىنىدىكى گۈزەللىكلەر، ھېچبىر كىشىنىڭ بەدىنىدە كۆرۈلمىگەندۇر. ئىمام كۇرۇتۇبى ھەزرەتلىرى: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ گۈزەللىكى تولۇق كۆرۈنمىگەن ئىدى. ئەگەر ئۇنىڭ ھەقىقى گۈزەللىكىنى كۆرگەن بولساق، ئاسخابى كېرەم ئۇنىڭغا قاراشقا تاقەت قىلالمايتتى. راستىنلا ئۇنىڭ ھەققى گۈزەللىكى كۆرۈنگەن بولسا، ھېچكىم ئۇنىڭغا قاراشقا بەرداشلىق بېرەلمەيتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام ئەسلى گۈزەللىكى بىلەن كۆرۈنسە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ جامالى يوشۇرۇن كۆرۈندى. يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنى كۆرگەنلەر ئۇنىڭ جامالىغا ھەيران قېلىپ قوللىرىنى كېسىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كامالى بىلەن بولسا، زۇننارلار (خىرىستىيان راھىپلارنىڭ بېلىگە تاقايدىغان پوتىسى) كېسىلدى، بۇتلار چېقىلدى ۋە كۇپۇرلۇق بۇلۇتلىرى تارقىتىلدى.

ئاسخابى كېرەم، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: يا رەسۇلۇللاھ! سىز چىرايلىقمۇ ياكى يۈسۈپ ئەلەيھىسسالام؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: قېرىندىشىم يۈسۈپ مەندىن چىرايلىق، مەن ئۇنىڭدىن سۆيۈملۈك، ئۇ مەندىن گۈزەل كۆرۈنىدۇ، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىر ھەدىس شەرىپتە: «ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەۋەتكەن ھەر بىر پەيغەمبەرى، خۇش-خۇي، ئاۋازى چىرايلىق ئىدى. سىلەرنىڭ پەيغەمبىرىڭلار بولسا، ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن خۇش-خۇي ۋە ئاۋازى چىرايلىق» دىگەن ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ قۇرئان-كەرىمدە ئاتىلىپ ئۆتكەن ئىسىملىرىدىن بىرى، يەنى قۇرئان-كەرىمنىڭ يۈرىكى دەپ ئاتالغان ياسىن سۈرىسىدىكى «ياسىن» سۆزىدۇر. ئۇلەمائى راسىخىنىڭ ئۇلۇغلىرىدىن بىرى بولغان، سەييىد ئابدۇلھاكىم ئارۋاسى ھەزرەتلىرى: «ياسىن-ئەي! مېنىڭ مۇھەببەت دەرىيارىمغا شۇڭغۇپ كىرگەن ھەبىبىم! دىگەنلىكتۇر» دەپ

يازغان ئىدى. بۇ دەريانىڭ ئىسمىنى ئاڭلىغانلار، ئۇزاقتىن كۆرگەنلەر، يېنىغا كەلگەنلەر، ئىچىگە كىرىپ بويلىغانلارنىڭ ھەممىسى، ئۆمۈر بويى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئىشقىدا كۆيگەندۇر. ئىچىدىن چىققان بىر ئاشىق ھىسسىياتى بىلەن بۇنى مىسرالارغا تىزغاندۇر. بۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ ئۇلۇغ ۋە تەسىرلىك بولغىنى ۋە بۇ مۇھەببەت دەرياسىدىن ئەڭ چوڭ ھۇزۇر-بەخىش ئالغان مەۋلانە خالىد باغداتى ھەزرەتلىرى ئىدى. ئۇنىڭ ھەزرەتى پەيغەمبەرىمىزگە بولغان مۇھەببىتى ۋە ئاشىقنى ئىپادىلىگەن قەسىدىلەردىن بىرى شۇ ئىدى:

سەرۋەرى ئالەم ساڭا ئاشىق بولۇپ كۆيىمەن،
قەيەردە بولسامۇ ئۇ گۈزەل جامالىڭ ئىزدەيمەن.

مۇبارەك كەبە تەختىنىڭ سۇلتانىسەن مەن بىر پۇچەك،
مېھمىنىمسەن دېيىشنى ھۆرمەتسىزلىك سانايمەن.

جاھاندىكى ھەر نەرسە سېنىڭ شەنىڭگىلا يارىتىلدى،
رەھمىتىڭ ماڭىمۇ ياغسا ئۇ چاغنى باھارىم ئاتايمەن.

ھەر كىم كېلەر ھىجازغا كەبە تاۋابى ئۈچۈن،
مەن ساڭا يەتمەك ئۈچۈن تاغ- داۋانلار ئاشىمەن.

چۈشۈمدە كىيدۈرۈلدى سائادەت تاجى بېشىمغا،
ئايىغىڭنىڭ توپىسىنى يۈزۈمگە تەگمىش ئويلايمەن.

دوستىنى مەدىھىيلىگەن ئاشىقلار بۇلبۇلى ئەي جامى،
دىۋانىڭدا تەرجىمانمەن شۇنداق يازغان بولىمەن:

«تىلى چۈشكەن ھەم چاڭقىغان بىر بىچارە ئىت كەبى،
سېنىڭ ئېھسان دېڭىزىڭدىن بىرەر تامچە تىلەيمەن».

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى مەدىھىيلەپ يازغان پارچە-پارچە شېئىرلار ۋە مەدىھىيلەر بىر تەرەپتە تۇرۇپ تۇرسۇن، ئۇنىڭ ئۈچۈن نۇرغۇنلىغان ئەسەرلەر يېزىلغان ئىدى. بۇلارنى يازغۇچى ۋە شائىرلارنىڭ نام-شەرىپى پۈتۈن دۇنياغا تارقالغان ۋە دىللاردا داستان بولغان بولسىمۇ، ئۇلار رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى مەدىھىيلەپ يازغاندا تىللىرى ئاجىز كېلىپ قالغان ئىدى. ئۇنى كۆرۈپ گۈزەللىكىگە ئاشىق بولغانلار، ئاغىزى-ئاغىزىغا تەگمەي مەدىھىيلىگەن ئىدى. ئۇنىڭ گۈزەللىكىنى ئىپادىلەپ بېرىشكە ئىنسانىنىڭ كۈچى يەيمەيدۇ، دېيىشكەن ئىدى. ئىسلام ئالىملىرىنىڭ كىتاپلىرىدا ئۇنىڭغا ئاشىق بولۇپ يازغان يۈزلىگەن كىتاپ باردى. كىتاپنى ئوقۇغانلار، ئاللاھ تائالاھنىڭ سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىنى، ئويلاپ يەتكۈسىز بىر پەزىلەتكە، قاراپ تويمىغۇدەك بىر گۈزەللىككە ئېگە ئىكەنلىكىنى ئويلاپ يېتەلەيدۇ. ئۇنى كۆرمەي تۇرۇپمۇ ئۇنىڭغا مەپتۇن بولىدۇ، ئاللاھنىڭ ھەبىبىگە ئاشىق بولغانلار، ھەر بىر نەپىسدە، ئۇنىڭ مۇبارەك گۈزەللىكىنى ھېس قىلىدۇ. ئايغا ھەر بىر قارىغاندا، ئۇنىڭ كۆزلىرىدى چېچىلغان نۇرلارنى ئېسىگە ئالىدۇ. ئۇنىڭ گۈزەللىك دەرياسىنىڭ بىر تامچە سۈيىگە ئېرىشكەنلەر:

سېنىڭ گۈزەللىكىڭنى كۆرگەن،
گۈلگە قارىماس ئەسلا.
سېنىڭ سۆيگۈڭگە ئېرىشكەن،
سۆيگۈ ئىزدىمەس ئەسلا.
دېيىشەتتى.

ئەنەس بىــن مالىــك رىــۋايەت قىلغــان بىــر ھەدىــستە: «ھەر بىــرىڭلار ئۆچــۈن، سىــلەرنىڭ نەزىــرىڭلاردا، مەن ســىلەرنىڭ ئەۋلادىڭلاردىن، ئاتا-بۇۋاڭلاردىن، پۈتۈن خەلقتىن مۇبارەك ھېسابلانمىسام، ھەقىقى ئىمان ئېيتقان بولمايسىلەر!»[305] دەپ رىـۋايەت قىلىنغان ئىدى.

بىر كۈنى ھەزرىتى ئۆمەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، جېنىمدىن باشقا ھەممە نەرسەم ساڭا پىدا بولسۇن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سىلەر مېنى جېنىڭلاردىن ئۈستۈن كۆرۈپ ياخشى كۆرمىگىچە ھەقىقى ئىمان ئېيتقان بولمايسىلەر، دىدى. بۇنى ئاڭلىغان ھەزرىتى ئۆمەر: يا رەسۇلۇللاھ! ساڭا قۇرئان-كەرىمنى ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، سەن مېنىڭ جېنىمدىنمۇ سۆيۈملۈك ئورۇندا تۇرىسەن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: يا ئۆمەر! ئەمدى بولدى، دىدى.

بىر كىشى رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئەي ئاللاھ تائالاھنىڭ رەسۇلى! قاچان قىيامەت قايىم بولىدۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: قىيامەت ئۈچۈن نىمە تەييارلىدىڭ؟ دىدى. ئۇ كىشى: كۆپ ناماز قىلدىم، روزا تۇتتۇم، سەدىقە بەردىم ۋە بۇ ئارقىلىق قىيامەتكە تەييارلىق قىلدىم. بۇنىڭدىن باشقا، مەن ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرىنى ياخشى كۆرىمەن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئىنسانلار سۆيگەن ئادىمى بىلەن بىرلىكتە بولىدۇ، دىدى.[306]

رەسۇلۇللاھنى سۆيۈش، پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا پەرىزدۇر. ئۇنى سۆيۈش ئىنسان قەلبىدىن ئورۇن ئالسا، ئىسلام دىنىدا ياشاش، ئىمان ۋە ئىسلام دىنىغا باغلىنىش، تويمايدىغان بىر خوشاللىقا ئېگە بولۇش ئاسانغا چۈشىدۇ. بۇ سۆيگۈ ئىككى جاھان سۇلتانىغا ئىتائەت قىلىشقا سەۋەپچى بولىدۇ. بۇ سۆيگۈ بىلەن، ئاللاھ تائالاھنىڭ مۇبارەك پەيغەمبەرىگە ئاتا قىلغان، تەسۋىرلەپ بېرىش مومكىن بولمىغان چەكسىز نىممەتلەر ۋە بەرىكەتلەردىن تەڭ بەھرىمان بولۇش بىلەن شەرەپلىنىدۇ. چوڭ-كىچىك ھەر بىر مۇسۇلماننى، توپتوغرا پەيغەمبەرنىڭ سۆيگۈسىگە يەتكۈزىدىغان ئەھلى سۈننەت ئالىملىرى ۋە كىتاپلىرى بۇ بەرىكەتلەرنىڭ سايىسىدا بولىدۇ.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك ئىسمىنى ئاتىغان ۋە ئاڭلىغان بىر مۆمىن، رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك سۆھبەتلىرىگە قاتناشقاندەك، ئېغىر بېسىقلىق، ئەدەپ-قائىدەلىك، روھ ۋە بەدىنى بىلەن مۇھەممەت پەيغەمبەرىمىزگە بىلدۈرىشى ۋاجىپتۇر.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك سۆزلىرىدىن ۋە ئەمەللىرىنى، ئۇنىڭ ئۇلۇغ زاتىغا مۇۋاپىق كېلىدىغان بىر شەكىلدە ئىپادىلىمەك، ئۇنىڭغا كۆرسەتكەن بىر ھۆرمەت ۋە تازىمدۇر. ئىنسانلارنىڭ ئارىسىدا، ئۇنى چۈشىنىپ ۋە تۆۋەپ كۆرىدىغان سۆز-ھەرىكەتلەرنى قىلماسلىقمۇ، ئۇنىڭ كۆرسەتكەن ھۆرمەتتۇر.

مەسىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كەمبەغەل ۋە چارۋۇچى دېگىلى بولمايدۇ. «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى پالانچى نەرسىنى ياخشى كۆرىدۇ» دىگەندە، «مەن ئۇ نەرسىنى ياخشى كۆرمەيمەن» دېمەسلىكمۇ ئۇنىڭغا بولغان ھۆرمەتتۇر. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ «مەن بىر نەرسىگە يۆلىنىپ تاماق يېمەيمەن» دىگەن سۆزىگە، «مەن بىر نەرسىگە يۆلىنىپ تۇرۇپ تاماق يېيىشنى ياخشى كۆرىمەن» دېمەسلىكمۇ، ئۇنىڭغا بولغان ھۆرمەتتۇر. بۇنداق ئىشلارغا دىققەت قىلىش ئۇنىڭغا بولغان ھۆرمەتنىڭ ئىپادىسىدۇر. بۇنداق سۆزلەرنى قىلغاندا دىققەت قىلماسلىق، سۆزلىگەندە ھۆرمەتسىزلىك قىلىش بولسا، كۇپۇرلۇق يولىغا باشلايدۇ.

قۇرئان-كەرىم ۋە ھەدىس شەرىپ كىتاپلىرىنىڭ ئۈستىگە ھەر قانداق بىر كىتاپنى ياكى بىرەر نەرسىنى قويۇش، ئاللاھ تائالاھ ۋە پەيغەمبەرىگە قىلىنغان ھۆرمەتسىزلىكتۇر. ئۇلارنىڭ ئۈستىدىكى توپا-چاڭلارنى سۈرتمەك، ئىچىدىكى ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ مۇبارەك پەيغەمبىرىنىڭ ئىسىملىرى بولغان ياكى يېزىلغان ۋاراقلارنى تاشلىۋەتمەسلىك، ئاللاھ تائالاھ ۋە پەيغەمبىرىگە قىلىنغان ھۆرمەتتۇر.

بۇنداق قەغەزلەر يىرتىلمايدۇ، ئىسلام ھەرىپلىرى بىلەن يېزىلغان قەغەزلەرگە ئالاھىدە دېققەت قىلىش كېرەك. ئاللاھ تائالاھنىڭ مۇبارەك ئىسىم شەرىپى ۋە ئايەت كەرىملەر يېزىلغان قەغەزلەر، ئۇپىراپ يىرتىلغان بولسا، ئۇلارنى پاكىزە رەختىنىڭ ئىچىگە قويۇپ يەرگە كۆمۈش، ياكى پاكىز سۇ بىلەن ئۇنىڭ ئۈستىدىكى خەتلەر ئۆچۈپ كەتكىچە يۇيىۋېتىش، ياكى ئوتتا كۆيدۈرۈش بىلەن بىرگە كۈللىرىنى يەرگە كۆمۈۋېتىش كېرەك. كۆيدۈرۈش، يۇيۇپ يوق قىلىشتىن ياخشىراق بولىدۇ. چۈنكى يۇغان سۇلار پۇتىمىزنىڭ ئاستىدا قېلىشى مومكىن.

[305]مۇسلىم، «ئىمام»،76؛ نەسائى، «ئىمام»،19؛ ئىبنى ماجە، «مۇقەددىمە»،9؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، III،207؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،II،508.

[306]بۇخارى، «ئاھكام»، 10؛ تىرمىزى، «زۈھىت»،50؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، III،104؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، XI،186؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ،S:77.

رەسۇللۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھارەمى بولغان مەدىنە مۇنەۋۋەرگە تازىم ۋە ھۆرمەت قىلىش، ئۇ يەردە قىلىش چەكلەنگەن ئىشلارنى قىلماسلىق، گۇناھ قىلماسلىق، مەدىنە مۇنەۋۋەر ئەھلىگە ئىكرام قىلىشمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە كۆرسەتكەن تازىم ۋە ھۆرمەتنىڭ بىر قىسمىدۇر.

ئىشقىڭ بىلەن ئاشىقلار كۆيسۇن ئەي رەسۇلۇللاھ،
ئىشقىڭ شارابىنى ئىچىپ قانسۇن ئەي رەسۇلۇللاھ.

شۇ سېنى سۆيگەن كىشى قويدى يولۇڭغا باشىنى،
ئىككى دۇنيا قۇياشى سېنىڭدۇر ئەي رەسۇلۇللاھ.

شۇ سېنى سۆيگەنلەرگە قىل شاپائەت ئەي ئەزىز،
مۆمىنلەرنىڭ تېنىگە جانسەن ئەي رەسۇلۇللاھ.

ئاشىقمەن شۇ دىدارغا، بۇلبۇلمەن شۇ گۈلزارغا،
سېنى سۆيمىگەن ئوتتا كۆيسۇن ئەي رەسۇلۇللاھ.

شۇ سېنى سۆيگەن سۇبھان، بولدى ھەممىگە سۇلتان،
جانىم يولۇڭدا قۇربان بولسۇن ئەي رەسۇلۇللاھ.

دەرۋىش يۇنۇسنىڭ جانى، ئالەم شاپائەت كانى،
ئىككى دۇنيا سۇلتانى سەنسەن ئەي رەسۇلۇللاھ.

# پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۈستۈنلىكى

## گۈزەل ئەخلاقى

ئاللاھ تائالاھ، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز سالللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمگە بەرگەن خەيىر ۋە ئېھسانلار ئاتا قىلىپ، ئۇنىڭغا مەرھەمىتىنى كۆرسەتكەچ، ئۇنىڭ گۈزەل خۇلقى مىجەزىنىمۇ كۆرسىتىپ بەرگەن ئىدى. ئاللاھ تائالاھ قۇرئان-كەرىمدە: «سەن گۈزەل خۇلقى-مىجەزىڭ بىلەن يارىتىلدىڭ» دەپ بۇيرىغان ئىدى. ھەزرەتى ئىكرىمە: «ھەزرەتى ئىبنى ئابباستىن ئاڭلىغان ئىدىم. بۇ ئايەت كەرىمدە (كالەم سۈرىسى، 4-ئايەت): ‹سەن ئەڭ گۈزەل خۇيلۇق› دەپ بۇيرىغان ئىدى» دەپ بايان قىلغان. گۈزەل خۇيلۇق-ئاللاھ تائالاھ بىلەن يوشۇرۇن ۋە سىرلىق ئىشلىرى بولۇش، ئىنسانلارغا بولسا، خۇش-پېئىل بولۇش دىگەنلىكتۇر. تارىختا نۇرغۇن كىشلەرنىڭ ئىسلام دىنىغا كىرىشى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ گۈزەل خۇيى سەۋەپ بولغان ئىدى. سۆزلىرى ئاجايىپ تاتلىق بولۇپ، كۆڭۈللەرنىڭ تۇرىدىن ئورۇن ئالاتتى. روھلارنى جانلاندۇراتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇ قەدەر ئەقىللىق ئىدىكى، ئەرەپ يېرىم ئارىلىدىكى جايىل ۋە قوپال ئادەملەرنىڭ ئارىسىغا كېلىپ، ئۇلارنىڭ مۇئامىلىسىگە چىداپ تۇرۇپ، ئۇلارنى يۇمشاق ۋە يېقىملىق سۆزلىرى بىلەن قايىل قىلاتتى. نۇرغۇنلىرى دىنلىرىدىن ۋاز كېچىپ ئىسلام دىنىغا كىردى. ھەتتا ئاتا-ئانىسى ۋە ئۇرۇق-تۇققانلىرىغا قارشى ئۇرۇش قىلدى. ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرى ئۈچۈن، مال-دۇنياسى، ھاياتى ۋە يۇرتلىرىدىن ۋاز كېچىپ قانلىرىنى ئېقىتتى. ئەمەلىيەتتە بولسا، ئۇلار، بۇرۇن بۇنداق ئىشلارغا ھېچ كۆنمەيدىغان ئىنسانلاردىن ئىدى. ئۇنىڭ گۈزل خۇيى، مەرھەمىتى، سەۋرى، ئېھسانى، ئىكرامى ئۇ قەدەر كۆپ ئىدىكى پۈتۈن كىشلەرنى ھەيران قالدۇراتتى. ئۇنى كۆرگەنلەر ۋە باشقىلاردىن ئاڭلىغانلار، ئارقا-ئارقىدىن مۇسۇلمان بولدى. ئۇنىڭ ھەر بىر سۆزىدە، ھەر بىر ھەركىتىدە، ھەر بىر ئىشىدا كەمچىللىك ۋە قۇسۇر يوق ئىدى. ئۆز شەخسى ئاداۋىتى ئۈچۈن باشقىلارغا ئاچچىقلانمايتتى. دىن دۈشمەنلىرى ۋە دىنغا تىل ئۇزاتقانلار ئۈچۈن بولسا، شىددەتلىك گۈلدۈرمامىدەك ئىدى.

ئۇنىڭ مىڭلىغان كارامەتلىرى بار ئىدى. ئۇنىڭ كارامەتلىرىنى دوست-دۈشمەن ھەممىسى بىلەتتى. ئۇنىڭ بۇ كارامەتلىرىنىڭ ئەڭ قىممەتلىكى بولسا، ئۇنىڭ خۇش-خۇي ۋە ئەدەپلىك بولىشى ئىدى. ئەبۇ سائىد ھۇدرى ھەزرەتلىرى: «رەسۇلۇللاھ سالللاللاھۇ ئەلەيھى

ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز چارۋۇلارغا ئوت بېرەتتى، تۆگىلەرنى باغلايتتى، ھويلىسىنى سۈپۈرەتتى، قوي ساغاتتى، يىرتىلغان ئاياقلىرىنى ياماپتتى، كىر كىيملىرىنى يۇياتتى، خىزمەتچىسى بىلەن بىللە تاماق يەيتتى، ئائىلە خىزمەتچىسى قول تۈگمەندە ئۇن تارتقاندا ھېرىپ قالسا، ياردەم قىلاتتى. بازاردىن ئۇششاش-چۈششەك نەرسىلەرنى سېتىۋىلىپ، خالتا ئىچىگە سېلىپ ئۆيىگە ئېلىپ كېلەتتى. كەمبەغەللەرگە، بايلارغا، چوڭلارغا، كىچىكلەرگە ئۇلاردىن بۇرۇن سالام بېرەتتى. ئۇلار بىلەن كۆرۈشكەندە باشتا ئۆزى قول ئۇزىتاتتى. قۇلنى، باينى، قارىۋاينى، ئاقنى ئوخشاش كۆرەتتى. كىم بولىشىدىن قەتئىينەزەر، چاقىرىلغان يەردىن قالمايتتى. ئالدىغا قويۇلغان نەرسىلەر ئاز بولسۇن، كۆپ بولسۇن تۆۋەن كۆرمەيتتى. ھېچ تاماق ئاشۇرۇپ قويمايتتى. مىجەزى بەكمۇ ئېسىل ئىدى، ياخشىلىق قىلىشنى قولدىن بەرمەيتتى، پۈتۈن كىشىلەر بىلەن ئىناق ئۆتەتتى، چىرايىدىن تەبەسسۇم كەتمەيتتى، تاتلىق سۆزلۈك بولۇپ، گەپ قىلغاندا كۈلۈمسىرەيتتى، ئەمما ئۆزىنى پەس ئورۇنغا قويمايتتى، تولىمۇ ھەيۋەتلىك بولۇپ، باشقىلارغا ھۆرمەت تۈيغۇسى بېرەتتى، ئەمما قوپال ئەمەس، تولىمۇ نازۇك ۋە مەرىت ئىدى. ئىسراپخور ئەمەس بولۇپ، پايدىسىز بىر نەرسە بەرمەيتتى، ھەممە ئادەمگە كۆڭۈل بۆلەتتى. مۇبارەك بېشى ھەر ۋاقىت ئالدىغا ئېگىك ئىدى. باشقىلاردىن بىر نەرسە تاما قىلمايتتى. سائادەت ۋە ھۇزۇر ئارزۇ قىلغان كىشى ئۇنىڭدەك بولىشى كېرەك ئەسلى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەنەس بىن مالىك: «رەسۇلۇللاھقا ئون يىل خىزمەت قىلدىم، بىر قېتىممۇ ئۇف دىمىدى. ھىچبىر ۋاقىت، بۇنى نىمىگە بۇنداق قىلمىدىڭ، بۇنى نىمىگە ئۇنداق قىلمايسەن! دىگەندەك گەپ قىلمىدى»[307] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەبۇ ھۈرەيرە: «بىر ئۇرۇشتا كاپىرلارنى يوق قىلىش ئۈچۈن دۇئا قىلىشنى تەلەپ قىلدۇق، ئۇ بىزگە: مەن باشقىلارغا لەنەت ئوقۇش، ئىنسانلارغا ئازاپ سېلىش ئۈچۈن ئەۋەتىلمىدىم. مەن ئىنسانلارغا ياخشىلىق ۋە ھۇزۇر ئېلىپ كېلىش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى. ئاللاھ تائالاھ، ئەنبىيا سۈرىسىنىڭ 107-ئايىتىدە: «سېنى ئالەملەرگە رەھمەت ۋە ياخشىلىقلار ئۈچۈن ئەۋەتتىم» دەپ بۇيرىغان ئىدى. (مەنىسى)

ئەبۇ سائىد ھۇدرى: «رەسۇلۇللاھنىڭ ھاياسى، پاك ئىسلام قىزلىرىدىنمۇ بەكىرەك ھايالىق ئىدى»[308] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەنەس بىن مالىك: «سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز باشقىلار بىلەن سالاملاشقاندا، ئۇ كىشى قولىنى تارتىۋالمىغۇچە، بالدۇر قولىنى تارتمايتتى. ئۇ كىشى يۈزىنى بۇرىمىغۇچە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز يۈزىنى باشقا تەرەپكە ئۆرىمەيتتى. باشقىلارنىڭ يېنىدا ئولتۇرغاندا، ئىككى تىزى ئۈستىدە ئولتۇراتتى. ئۇنىڭغا ھۆرمەتسىزلىك قىلماسلىق ئۈچۈن پاچاقلىرىنى كۆتۈرىۋالمايتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

جابىر بىن سەمۇرە: «رەسۇلۇللاھ كۆپ گەپ قىلمايتتى. سۆزلەشكە توغرا كەلگەندە ياكى بىرەر نەرسە سورىغاندا ئاندىن ئېغىز ئاچاتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. بۇلاردىن شۇنى كۆرىۋالايمىزكى، ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ ئورۇنسىز گەپ قىلماسلىقى، ئاز ۋە ساز گەپ قىلىشى لازىمدۇر. ئۇنىڭ مۇبارەك سۆزلىرى ئۆلچەملىك ۋە تەرتىپلىك ئىدى. تولىمۇ ئوچۇق ۋە چۈشىنىشلىك سۆزلەيدىغان بولۇپ، ئاڭلاشقا ئاسان ئىدى.

ئەنەس بىن مالىكى: «رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام ئاغرىقلارنى يوقلاپ تۇراتتى، جىنازا نامازلىرىدىن قالمايتتى، چاقىرغان يەرگە چوقۇم باراتتى، ئېشەك مىنەتتى. رەسۇلۇللاھنى ھايبەر ئۇرۇشىدا كۆرگەن ۋاقتىمدا، بىر تال چۇلۇۋۇرى بولغان ئېشەكنى مىنىۋالغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بامدات نامىزىدىن چىققاندا، مەدىنە باللىرى ۋە ئىشچىلار سۇ تولدۇرۇلغان تۇلۇملار بىلەن ئۇنىڭ قېشىغا كېلىپ، مۇبارەك بارمىقىنى ئىچىگە سېلىشىنى تەلەپ قىلاتتى. قىش ۋە سوغۇق سۇ بولسىمۇ، ئۇلارنى كۆڭلىنى يەردە قويماسلىق ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ تەلەپلىرىنى ئورۇنداپتتى»[309] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەنەس ھەزرىتلىرى: «بىر كىچىك نارسىدە قىز، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قولىنى تۇتۇپ، ئۇنى بىر ئىشى ئۈچۈن ئېلىپ ماڭسا، ئۇنىڭ بىلەن بىللە بېرىپ، ھاجىتىدىن چىقىشىغا ياردەم قىلاتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

جابىر ھەزرىتلىرى: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزدىن بىر نەرسە سورىسا، ھەرگىزمۇ يوق سۆزىنى قىلمايتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ھايا ئېگىسى بولىشى بىلەن پۈتۈن دۇنيادىكى ئىنسانلاردىن ئۈستۈن ئىدى. كۆرۈشكە بىئەپ بولغان نەرسىلەرگە كۆزىنى ئېتىۋالاتتى. باشقىلار خوش بولمايدىغان نەرسىلەرگە خىتاپ قىلمايتتى.

---

[307] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،255؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە، S:291.
[308] مۇسلىم، «فەزائىل»، 99؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،71؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،368؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، II،477.
[309] ئىبنى ماجە، «زۇھىت»، 16؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، II،506؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،371.

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە، بىرەر كىشىنىڭ باشقىلار خوش بولمايدىغان بىر ئىشنى قىلغانلىقىنى مەلۇم قىلغاندا، ئۇ كىشىنىڭ ئىسمىنى ئاتىماي تۇرۇپ،‹نىمە ئۈچۈن بۇنداق قىلغاندۇ›دەيتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بۇنداق سۆزلەش ئارقىلىق، بۇ ئىشنى قىلغان ۋە سۆزلىگەن كىشىنىڭ ئىسمىنى ئاتىمايتتى ۋە بۇ ئىشى تۈپەيلى ئۇنى خىجالەت قىلمايتتى.[310]

ئەنەس بىن مالىك: «بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا، يۈزىگە سېرىق بىر نەرسە چاپلىشىپ قالغان بىر كىشى كىرىپ كەلدى. پەيغەمبىرىمىز، ئۇنىڭغا ھىچقانداق گەپ قىلمىدى ۋە نارازى بولمىدى. پەقەت ئۇ كىشى سىرتقا چىقىپ كەتكەندە، ‹ئۇنىڭغا دەپ قويغان بولساڭلار يۈزىدىكىنى يۇيىۋالغان بولاتتى!›دىدى»[311] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز قەۋىملەرنى بىرلەشتۈرگۈچى ئىدى. ئۇلارنى بىر-بىرىگە دوست قىلاتتى. ھەر بىر قەۋمىنىڭ ئاقساقاللىرىغا ھۆرمەت قىلاتتى ۋە ئىكرام قىلىپ ئۇلارنىڭ ئۆينىڭ تۆرىگە باشلايتتى. ھىچبىر كىشىنى ئۆزىنىڭ مۇبارەك جامالىدىن مەھرۇم قىلمايتتى. ئاسخابى كىرەمنىڭ ھال-ئەھۋالىنى ئىگەللەپ، كەلمىگەنلەرنى سورايتتى. يېنىدا ئولتۇرغانلارغا نەسىھەت قىلىپ ئۇلارنىڭ نەسىبىنى بېرەتتى. كىشىلىك مۇناسىۋەتكە ماھىر ئىدى. بىرىنى بىرسىدىن ئۈستۈن كۆرسىتىپ سۆزلىمەيتتى. ئۇنىڭ يېنىغا ئەرزىدار بولۇپ كەلگەنلەرنىڭ شىكايەتلىرىنى كۆڭۈل قويۇپ ئاڭلايتتى. ئۇنىڭ يېنىغا كەلگەن كىشى ئايرىلمىغۇچە، ئۇنىڭ يېنىدىن روخسەتسىز ئايرىلمايتتى. پۈتۈن ئىنسانلارغا گۈزەل خۇيى ۋە ئەخلاقى بىلەن مۇئامىلە قىلاتتى. ئۇنىڭ ئادىل ۋە ھەققانى ئىكەنلىكىنى ھەممەيلەن ياخشى بىلەتتى. بىر كىشىنى باشقا بىر كىشىدىن ئۈستۈن ۋە ئايرىم تۇتمايتتى.

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزدەك گۈزەل ئەخلاقلىق بىر كىشى كۆرۈپ باقمىدىم. ئاسخابى ياكى ئۇنىڭ خەلقى ئۇنى چاقىرغاندا، ھەر ۋاقىت مەرھەمەت سۆزى بىلەن ئاغزىغا قارايتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاسخابىنى گۈزەل ئىسىملىرى بىلەن چاقىراتتى. باشقىلارنىڭ سۆزىنىڭ بېلىگە تەپمەيتتى. ئۇنىڭغا سۆز قىلغان كىشىنىڭ سۆزى تۈگمەي ياكى ئۇ كىشى ئايرىلمىغۇچە ئۇنىڭ سۆزىنى بۆلمەيتتى.

ئۇنىڭ گۈزەل خۇلقى، شەپقىتى، مەرھەمىتى ھەققىدە ئاللاھ تائالاھ: «ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاۋارە بولۇشىڭلار ئۇنى بىئارام قىلىدۇ. سىلەرگە بەكمۇ مېھرىباندۇر. مۆمىنلەرگە ھەقىقەتەن مەرھەمەت ئىگىسى ۋە ئۇلارغا ياخشىلىق تىلەيدىغان ساخاۋەتچىدۇر» دەپ بۇيرىغان ئىدى. ئەنبىيا سۈرىسىنىڭ 107-ئايىتىدە: «(ئەي ھەبىبىم!) سېنى پەقەت ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتتىم» دەپ بۇيرىغان ئىدى. (مەنىسى) پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بەزى نەرسىلەرنى ئۈممىتىگە ئېغىر كېلىپ قالمىسۇن دەپ، ئاسانلاشتۇرۇشقا تىرىشاتتى. پەيغەمبىرىمىز: «ئۈممىتىمگە قىينچىلىق تۇغدۇرغان بولسام، ھەر بىر تاھارەت ئالغاندا، ئېغىزىڭلارنى مىسۋاك بىلەن يۇيۇڭلار، دىگەن بولاتتىم»[312] دىگەن ئىدى.

سۆزىدە تۇرۇش، بەرگەن ۋەدىسىگە ئەمەل قىلىشتا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يېتىدىغان ئىنسان يوق ئىدى.

ئابدۇللاھ بىن ئەبى ھاسما: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە تېخى پەيغەمبەرلىكى بىلدۈرۈلمىگەن ۋاقىتتىن بۇرۇن، ئۇنىڭ بىلەن تىجارەت قىلغان ئىدىم. ئۇنىڭ ھېسابىغا بىر مىقدار پۇل قالغان ئىدى. ئۇنىڭغا، پالانچى كۈنى پالانى يەردە كۆرۈشەيلى دەپ ۋەدە قىلىپ ئۇنتۇپ قالغان ئىدىم. ئۈچ كۈندىن كېيىن بەرگەن ۋەدەم ئېسىمگە كېلىپ قېلىپ، دەرھال ئۇ يەرگە يۈگۈرۈپ باردىم. ئۇنىڭ ئۈچ كۈندىن بۇيان ئۇ يەردە مېنى ساقلاپ تۇرغانلىقىنى كۆرۈپ، ھەيران قالدىم. ئۇ ماڭا: سەن كاساپەت مېنى چارچىتىپ قويدۇڭ! سېنى ساقلاۋاتقىنىمغا ئۈچ كۈن بولدى، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كىچىك پېئىللىق خىسلىتى، پۈتۈن ئىنسانلاردىن، ھەتتا باشقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاملاردىنمۇ ئۇلۇغ ئىدى.

مەغرۇرلۇق ھېسياتى ئۇنىڭدىن ئەسلا تېپىلمايتتى. ئاللاھ تائالاھ، پەيغەمبىرىمىزگە قۇل بىر پەيغەمبەر بىلەن پادىشاھ بىر پەيغەمبەر بولۇشنى تاللاش ھوقۇقىنى بەرگەندە، ئۇ قۇل پەيغەمبەر بولۇشنى تاللىغان ئىدى.[313]

---

[310] كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:116.

[311] كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:116.

[312] بۇخارى، «تەمەننى»، 9؛ ئابدۇررازاق، ئەل مۇسەننەف،I،556؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:123.

[313] كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،S:309.

بۇ سەۋەپتىن ئىسرائىل ئەلەيهىسسالام، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: «ئاللاھ تائالا ھ ئۇ گۈزەل خىسلەتنى ساڭا ئاتا قىلدى. چۈنكى سەن، قىيامەت كۈنىدە ئادەم ئوغۇللىرى ئىچىدە ئەڭ ئۇلۇغ بولغىنى، شۇنداقلا قەبرەڭدىن تۇنجى بولۇپ تۇرىدىغان ئادەم. بىزگە تۇنجى بولۇپ شاپائەت تىلەيدىغانمۇ سەن بولىسەن» دىگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىزگە: «ماڭا مەككىنىڭ تاش ۋە تۇپراقلىرى ئالتۇنغا ئايلىنىش تەكلىپى بېرىلدى. ياق بولمايدۇ، يا رەببى! دىدىم. بىر كۈن ئاچ بىر كۈن توق قالسامىمۇ، ئاچ قالغان كۈنىمدە ساڭا يالۋۇرۇپ دۇئا قىلىمەن، توق كۈنىمدىمۇ ساڭا ھەمدۇ-سانا ئوقۇيمەن، دىدىم»[314] دەپ بۇيرىغان ئىدى.

جەبرائىل ئەلەيهىسسالام پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئاللاھ تائالاھنىڭ ساڭا سالىمى بار، ئاللاھ، خالىساڭ، شۇ تاغنى ساڭا ئالتۇن قىلىپ بىرەي، ئۇ قەيەرگە بارسا، ئۇ تاغمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولىدۇ، دەپ بۇيرىدى، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەي جەبرائىل! دۇنيا، ئۆيى يوقلارنىڭ ئۆيىدۇر. يەنە شۇ ئۆيى يوقلارنىڭ مال-دۇنياسىدۇر، بۇلارنى ئەقلى بولمىغان كىشلەر يىغىدۇ، دىدى.[315] جەبرائىل ئەلەيهىسسالام: يا مۇھەممەت! ئاللاھ تائالاھ سېنى ئىنتكاپتا مەھكەم ئولتۇرغۇزغان، دىدى.

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «بەزى ۋاقىتلاردا ئۆيىمىزدە ئايلار بويى تاماق ئېتىش ئۈچۈن ئوچاققا ئوت ياقمايتتۇق، ئۆيىمىزدە سۇ بىلەن خورمىدىن باشقا نەرسە قالمايتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئىبنى ئاببباس: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ۋە ئۇنىڭ مۇبارەك ساھابىلىرى نۇرغۇن كېچىلەرنى تاماق يىمەستىن تاڭغا ئۇلاتتى. كېچىدە يەيدىغان نەرسىسى يوق ئىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئايشە ۋالىدەمىز: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك قورسقى، ھىچبىر ۋاقىت تاماقتىن تويغان ئەمەس، بۇ خۇسۇستا ھىچكىمگە ھالىنى ئېيتمايتتى. ھالىدىن چىقماق ئۇنىڭ ئۈچۈن بايلىقتىن ئەۋزەل ئىدى. پۈتۈن كېچە ئاچ قالسىمۇ، كۈندۈزلىرى روزا تۇتۇشتىن ۋاز كەچمەيتتى.[316]

ئۇ خالىسىلا، ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭغا يەر يۈزىدىكى پۈتۈن بايلىقلارنى، ئەڭ گۈزەل يىمەك-ئىچمەكلەرنى ۋە راھەت-پاراغەتلىك تۇرمۇش ئاتا قىلغان بولاتتى. قەسەم قىلايكى ئۇنىڭ ھالىنى كۆرگەندە ئىچىم ئاغرىيتتى ۋە يىغلايتتىم. قولۇم بىلەن ئۇنىڭ مۇبارەك قورسىقىنى سىلاپ تۇرۇپ: جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن! ساڭا كۈچ قۇۋۋەت بېرىدىغان بۇ دۇنيادىنمۇ ئازىراق مەنپەئەتلەنسەڭ بولمامدۇ؟ دەيتتىم. ئۇ: ئەي ئايشە! مەن دۇنيانى نىمە قىلىمەن؟ مەندىن بۇرۇن كەلگەن پەيغەمبەر قېرىنداشلىرىم، بۇنىڭدىنمۇ جاپالىق كۈنلەرنى بېشىدىن ئۆتكۈزدى. ئۇلار شۇنداق جاپالىق تۇرمۇشتىمۇ ياشاشنى داۋام قىلىپ رەببىنىڭ دەرگاھىغا باردى. بۇ سەۋەپ بىلەن رەببى ئۇلارنى تولىمۇ گۈزەل بىر شەكىلدە قارشى ئالدى. ساۋاپلىرىنى ھەسسىلەپ ئاشۇردى. مەن باياشات ھاياتتا ياشاشتىن خىجىل بولىمەن، چۈنكى باياشات ھايات مېنى ئۇلاردىن ئۇزاقلاشتۇرىدۇ. مەن ئۈچۈن ئەڭ گۈزەل ۋە سۆيۈملۈك بولغىنى، قېرىنداشلىرىمنىڭ ۋە دوستلىرىم بىلەن بىرگە بولۇش، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «رەسۇلۇلاھ بۇ سۆزلەرنى دەپ بىر ئاي ئۆتكەندىن كېيىن ۋاپات بولدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەرتلىكى بىلەنمۇ تىللاردا داستان ئىدى. ئۇنىڭ بۇ گۈزەل ئەخلاقىغا ھىچكىم تەڭ بولۇپ بولالمايتتى.

ئىبنى ئاببباس: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، باشقىلارغا ياخشىلىق قىلىشتا ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى ئىدى. رامىزان شەرىپتە، جەبرائىل ئەلەيهىسسالام بىلەن كۆرۈشكەن ۋاقىتلاردا، ئەتىگەنلىك شامالدىنمۇ بەكرەك مەرت بولۇپ كېتەتتى» دىگەن ئىدى.

ئەنەس بىن مالىك: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بىلەن بىللە كېتىپ باراتتىم، ئۇنىڭ ئۈستىدە، بۆردى نەجرانى بار ئىدى. يەنى يەمەننىڭ رەختىدىن تىكىلگەن پەلتۇ ئىدى. ئۇنىڭ ئارقىسىدىن بىر سەھرالىق كېلىپ، ياقىسىدىن شۇنداق بىر تۇتتىكى، پەلتۇنىڭ ياقىسى ئۇنىڭ بوينىنى سىزىپ ئىز قالدۇرۇپ قويدى. رەسۇلۇللاھ ئەلەيهىسسالام ئۇ كىشىنىڭ بۇ ھالىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭغا بىر نەرسە بېرىلىشىنى ئەمىر قىلدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ بىر قېرى ئايال خوشنىسى بار ئىدى. بىر كۈنى، ئۇ ئايال قىزىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆيىگە ئەۋەتىپ، ناماز قىلىشى ئۈچۈن، ئۈستىگە يېپىنغۇدەك بىر كىيىم بېرىشىنى سوراپ يالۋۇردى. ئۇ چاغدا، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ باشقا كىيمى يوق ئىدى. شۇنداق بولغان تەغدىردىمۇ ئۆزىنىڭ مۇبارەك كىيمىنى ئۇ ئايالغا بەردى. ناماز ۋاقتى بولغاندا، كىيمى بولمىغانلىقى ئۈچۈن مەسچىتكە بارالمىدى. ئاسخابى كېرەم ئۇنىڭ ھالىدىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن، بىر-بىرىگە: پەيغەمبەر

[314] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،381؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،309~S:308؛ گاززالى، ئىهيا،III،196.

[315] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI،71؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، VII،243.

[316] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،406.

ئەپەندىمىز، ئۇ قەدەر مەرىتكى، ھەتتا ئۈستىدىكى كىيمىنىمۇ باشقىلارغا بېرىپ كىيمىسىز قالدى. بىزمۇ ھەممە نەرسىمىزنى كەمبەغەللەرگە تارقىتايلى، دېيىشتى. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھ، دەرھال ئىسرا سۈرىسىنىڭ، 29-ئايىتىنى نازىل قىلدى. باشتا پەيغەمبەرگە خىتاب قىلىپ: «پېخسىقلىق قىلما! باشقىلاردىن بىر نەرسەڭنى ئايما!» دەپ بۇيرىغاندىن كېيىن، «قىينچىلىقتا قېلىپ نامىزىنى قاچۇرغۇدەك دەرىجىدە، كۆڭلۈڭ بۇزۇلۇپ سەدىقە بەرمە، سەدىقە بېرىشتە نورمال بولغىن» دىدى. (مەنىسى)

ئۇ كۈنى نامازدىن كېيىن، ھەزرەتى ئالى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ، «يا رەسۇلۇللاھ! بۈگۈن بالاي-ۋاقامىنىڭ خىراجىتى ئۈچۈن سەككىز دىرھەم كۈمۈش قەرىز ئالغان ئىدىم. بۇنىڭ يېرىمىنى سىزگە بېرەي، ئۆزىڭىزگە كىيىم ئېلىۋېلىڭ» دىدى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ، بازارغا بېرىپ ئىككى دىرھەمگە كىيىم سېتىۋالدى. قالغان ئىككى دىرھەمگە يەيدىغان نەرسە ئېلىش ئۈچۈن كېتىپ بارغاندا، يولدا بىر ئەما كىشىنى كۆردى. ئۇ ئەما كىشى: «ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن، جەننەت كىيملىرىگە ئېرىشىش ئۈچۈن كىم ماڭا بىر كۆينەك بېرىدۇ؟» دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۆزى سېتىۋالغان كۆينەكنى ئۇ كىشىگە بەردى. ئەما كىشى كۆينەكنى ئالغاندا قولىغا ئىپاردەك خۇش پۇراق كەلگەنلىكنى كۆرۈپ، كۆينەك بەرگەن كىشىنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئىكەنلىكنى پەرىق ئەتتى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز كىيگەن ھەر قانداق كىيىم مۇشۇنداق پۇرايتتى. ئەما كىشى قولىنى كۆتۈرۈپ: «يا رەببى! بۇ كۆينەكنىڭ يۈزى ئۈچۈن بولسىمۇ، مېنىڭ كۆزلىرىمنى ئاچ!» دىدى. ئەما كىشىنىڭ كۆزلىرى ئېچىلغاندا، رەسۇلۇللاھ ئاللىبۇرۇن ئۇ يەردىن ئايرىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىر دىرھەمگە باشقا بىر كۆينەك ئالدى. ئېشىپ قالغان بىر دىرھەم بىلەن يەيدىغان نەرسە ئالاي دەپ كېتىپ بارغاندا، بىر خىزمەتچى قىزنىڭ يىغلاۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ: قىزىم! نىمىگە يىغلايسەن؟ دەپ سورىدى. قىز: مەن بىر يەھۇدىنىڭ خىزمەتچىسى، ئۇ ماڭا بىر دىرھەم بېرىپ، يېرىم دىرھەمگە قاچا، يېرىم دىرھەمگە ياغ سېتىۋال دىگەن ئىدى. يولدا ئۇ پۇلنى چۈشۈرۈپ قويدۇم، دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئاخىرقى بىر دىرھەمنىمۇ ئۇ قىزغا بەردى ۋە : بۇنىڭغا ياغ ۋە قاچا ئال، دىدى. قىز: ئۆيگە كەچ قالغانلىقىم ئۈچۈن يەھۇدىنىڭ مېنى ئۇرىدىغانلىقىدىن قورقىۋاتىمەن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: قورقما! مەن سەن بىلەن بىللە بېرىپ، ساڭا ياخشى مۇئامىلە قىلىشىنى ئېيتىمەن، دىدى. ئۇلار ئۆيگە كېلىپ ئىشىكنى ئۇردى. يەھۇدى ئىشىكنى ئېچىپ، رەسۇلۇللاھ ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنى كۆرىشى بىلەن كۆزلىرىگە ئىشەنمەي قالدى. پەيغەمبەرىمىز، ۋەقەنى يەھۇدىغا سۆزلەپ بېرىپ، قىزغا قوپاللىق قىلماسلىقى ھەققىدە شاپائەت تىلىدى. يەھۇدى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ پۇتىغا ئېسىلىپ تۇرۇپ: مىڭلىغان ئىنسانىنىڭ باش تاجى بولغان، ئەمرىڭنى ئېلىش ئۈچۈن ساقلاپ تۇرغان مىڭلىغان شىر يىگىتلەرنىڭ ئۇلۇغ پەيغەمبىرى! بىر خىزمەتچى قىز ئۈچۈن، مېنىڭدەك بىر غېرىبانىنىڭ ئۆيىگە شەرەپ ئېلىپ كەلدىڭ. يا رەسۇلۇللاھ! بۇ قىزنى سېنىڭ يۈزۈڭ ئۈچۈن ئازات قىلدىم. ماڭا ئىمانىنى ۋە ئىسلامنى ئۆگەتكىن. سېنىڭ ھۇزۇرىڭدا مۇسۇلمان بولىمەن! دىدى. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا مۇسۇلمانلىقنى ئۆگەتتى. يەھۇدى مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن ئۆيىگە بېرىپ بالاي-ۋاقىسىغا سۆزلەپ بەردى. ئۇلارمۇ پۈتۈن ئائىلە بويىچە مۇسۇلمان بولدى. بۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرىنىڭ گۈزەل ئەخلاقى بىلەن بولغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ گۈزەل پەزىلەتلىرى بەكمۇ كۆپ ئىدى. ھەر بىر مۇسۇلمان بۇلارنى ئۆگىنىشى ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ گۈزەل ئەخلاقى بىلەن قوراللىنىشى كېرەك. بۇنداق قىلغاندا، دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە پالاكەتتىن ۋە خەتەردىن قۇرتۇلغىلى، ئىككى جاھان سۇلتانىنىڭ شاپائىتىگە نائىل بولغىلى بولىدۇ.

ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقىدىن بەزىلىرى تۆۋەندىكىچە:

بىرىنچى: رەسۇلۇللاھنىڭ ئىلىم-ئېرپانى، ئۇلۇغلىقى، يىراقنى كۆرەرلىكى، ئەقلى، زىرەكلىكى، مەرتلىكى، كىچىك پېئىللىقى، شەپقەتلىكلىكى، سەۋرى-تاقىتى، غەيرەت-جاسارىتى، ئار-نومۇسى، ساداقىتى، دۇرۇسىتلىقى، ئوغۇلبالدارچىلىقى، ھۆرمەتكە سازاۋەرلىكى، سۆزمەنلىكى، ناتىقلىقى، زېھنىنىڭ ئوچۇقلىقى، گۈزەل جامالى، تەقۋالىقى، ئىپپىتى، نەسەبى، ئىنسابى، ھاياسى، ھاۋايى-ھەۋەسلەردىن ئۇزاقلىقى، تەقۋادارلىقى پۈتۈن پەيغەمبەرلەردىن ئارتۇق ئىدى. دوست-دۈشمەندىن كەلگەن يامانلىقلارنى ئەپۇ قىلاتتى. ئۆچمەنلىك ساقلىمايتتى. ئوھۇت ئۇرۇشىدا، ئۇنىڭ مۇبارەك ئىنگەكلىرىنى قانغا بوياپ، چىشلىرىنى شېھىت قىلغان تەغدىردىمۇ، بۇنى قىلغانلارغا: «يا رەببى، بۇلارنى ئەپۇ قىلغىن! ئۇلارنىڭ جاھىللىقىنى كەچۈرگىن!» دېگەن ئىدى.

ئىككىنچى: ھەر قانداق سەپەردە ئۆزىنى باشقىلاردىن ئۈستۈن ئورۇنغا قويمايتتى. بىر قېتىم قوي گۆشىدە كاۋاپ قىلغاندا، ساھابىلاردىن بىرى، مەن سويىمەن. يەنە بىرى، تېرىسىنى مەن ئاجرىتىمەن، دىدى. يەنە بىرى، مەن پىشۇرىمەن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزمۇ، مەن ئوتۇن يىغاي، دىگەن ئىدى. بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: يا رەسۇلۇللاھ! سەن دەم ئالغىن، بۇ ئىشلارنى بىزگە قويۇپ بەرگىن! دىدى. پەيغەمبەر: توغرا، مەن سىلەرنىڭ ھەممە ئىشنى قىلىدىغىنىڭلارنى بىلىمەن. پەقەت، سىلەردىن ئىش قىلغاندا ئايرىلغىم يوق، ئاللاھ تائالاھ، دوستلىرىدىن ئايرىلىپ ئولتۇرغانلارنى ياخشى كۆرمەيدۇ، دەپ ئوتۇن يىغىشقا كەتكەن ئىدى.

ئۈچىنچى: ئاسخابىنىڭ ئۆلتۈرگان يەرلىرىگە كەلگەندە، باش تەرەپكە ئۆتمەيتتى. قەيەر بوش بولسا، شۇ يەردە ئولتۇراتتى. بىر كۈنى قولىغا ھاسا ئېلىپ سىرتقا چىققان ئىدى. ئۇنى كۆرگەنلەر ئورنىدىن تۇرۇپ كېتىشتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «باشقىلارنىڭ بىر-بىرىگە ھۆرمەت قىلىشىپ ئورۇنلىرىدىن تۇرۇشقاندەك، مېنىڭ ئۈچۈن ئورنىڭلاردىن تۇرماڭلار! مەنمۇ سىلەرگە ئوخشاش بىر ئىنسان. ھەممە كىشىدەك يەيمەن، ئىچىمەن، ھېرىپ كەتكەندە ئولتۇرىمەن» دىدى.

تۆتىنچى: كۆپ ۋاقىتلاردا تىزلىنىپ ئولتۇراتتى. تىزلىرىنى تىكلەپ قوللىرى بىلەن تۇتۇپ ئولتۇرغان ۋاقىتلىرىمۇ كۆرۈلگەن ئىدى.[317] يىمەك-ئىچمەكتە، كىيىم-كېچەكتە، ئولتۇرۇپ-قوپۇشلىرىدا خىزمەتچىلىرىنى ئايرىپ قويمايتتى. ئۇلارنىڭ ئىشلىرىغا ياردەم قىلاتتى. بىرسىنى ئۇرغىنى، يامان سۆزلەر بىلەن تىللىغىنىنى ھېچكىم كۆرۈپ باقمىغان ئىدى. ھەر ۋاقىت ئۇنىڭ خىزمىتىنى قىلغان ئەنەس بىن مالىك: «رەسۇلۇللاھقا ئون يىل خىزمەت قىلدىم. ئۇنىڭ ماڭا قىلغان خىزمىتى مېنىڭ ئۇنىڭغا قىلغىنىمدىن كۆپ ئىدى. ماڭا قوپال گەپ قىلغىنىنى، مېنى رەنجىتكىنىنى ھېچ بىلمەيمەن»[318] دىگەن ئىدى.

بەشىنچى: بامدات نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن، جامائەت ئارىسىدا ئولتۇراتتى ۋە «كېسەل بولۇپ قالغان قېرىنداشلىرىمىز بارمۇ؟ بېرىپ يوقلاپ كېلەيلى!» دەيتتى. ئەگەر ئاغرىق يوق بولسا، «جىنازىسى بولغانلار بارمۇ؟ بېرىپ زىيارەت قىلايلى!» دەيتتى. ئەگەر جىنازە بولسا، ئۇنىڭ يۇيۇش ۋە كېپەنلەش ئىشلىرىغا ياردەم قىلاتتى. ھەتتا نامىزىنى قىلدۇرۇپ، قەبرە بېشىغا قەدەر باراتتى. ئەگەر جىنازە نامىزى بولمىسا، «كىم نىمە چۈش كۆردى؟ سۆزلەپ بەرسۇن، تەبىر بېرەيلى!» دەيتتى.

ئالتىنچى: مېھمانلارغا، ئاسخابىغا ياردەم بېرەتتى. «بىر جامائەتنىڭ ئەڭ ئۇستۇنى، خىزمەت قىلغانلار!» دەيتتى.

يەتتىنچى: ھىچقاچان قاقاقلاپ كۈلمەيتتى. بوش ئاۋازدا تەبەسسۇم بىلەن كۈلەتتى. بەزى چاغلاردا كۈلگەندە مۇبارەك ئالدى چىشلىرى كۆرۈنەتتى.

سەككىزىنچى: ئورۇنسىز ۋە پايدىسىز گەپ قىلمايتتى. مەنىلىك ۋە ئاز گەپ قىلاتتى. باشقىلارنىڭ ياخشى ئاڭلىشى ئۈچۈن بەزىدە ئۈچ قېتىم تەكرارلايتتى.

توققۇزىنچى: باشقىلار، ئۇنىڭ ھەيۋىتىدىن چىرايىغا قاراشقا پېتىنالمايتتى. بىرسى كېلىپ ئۇنىڭ مۇبارەك يۈزىگە قارىسا، ھەيۋىتىدىن چىرايىنى تەر باساتتى. پەيغەمبىرىمىز: «خاتىرجەم بولغىن! مەن پادىشاھ ئەمەس، زالىممۇ ئەمەس، ئاش-نان يىگەن بىر ئايالنىڭ ئوغلى!» دەيتتى. بۇنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا خاتىرجەم دەردىنى ئاڭلىتاتتى.

ئونىنچى: «ئىچكىلاردا ئاللاھ تائالاھنى ئەڭ ياخشى بىلگەن ۋە ئۇنىڭدىن ئەڭ قۇرقۇيدىغىنى مەن، ئەگەر مەن كۆرگەنلەرنى كۆرگەن بولساڭلار، ئاز كۈلۈپ، كۆپ يىغلىغان بولاتتىڭلار!»[319] دەيتتى. ھاۋادا بۇلۇت كۆرگەندە: «يا رەببى! بۇ بۇلۇت بىلەن بىزگە ئازاپ ئەۋەتمە!»، شامال چىققاندا: «يا رەببى! بىزگە خەيرلىك بىر شامال كەلتۈرگىن!»، ھاۋا گۈلدۈرلىگەندە: «يا رەببى! بىزدىن رەنجىپ، بىزنى ئۆلتۈرمىگىن. بىزگە ئازاپ ئەۋەتمە، بىزگە رەھمەت ۋە مەرھەممەت قىلغىن!» دەپ دۇئا قىلاتتى. ناماز قىلغاندا، يىغلاۋاتقان بىر كىشىنىڭ تارتقان ھەسرىتىدەك، كۆكسىدىن ئاۋاز چىقاتتى. قۇرئان-كەرىم ئوقۇغاندىمۇ مۇشۇنداق ئاۋاز چىقاتتى.

ئون بىرىنچى: قەيسەر يۈرەكلىكى ۋە ئوغۇلبالدارچىلىقى كۈچلۈك ئىدى. ھۇنەيەن ئۇرۇشىدا، مۇسۇلمانلار تارقىلىپ ئۈچ-تۆت كىشى قالغان ئىدى. بىر نەچچە قېتىم كاپىرلارنىڭ ھۇجۇمىغا ئۆزى يالغۇز بەرداشلىق بەردى ھەرگىزمۇ چېكىنمىدى.

ئون ئىككىنچى: سېخى ئىدى. يۈزلىگەن تۆگە ۋە قويلارنى باشقىلارغا بېغىشلاتتى. ئۆزىگە بىر نەرسە ئېلىپ قالمايتتى. نۇرغۇن باغرى تاش كاپىرلار بۇ ئېھسانلارنى كۆرۈپ قەلبى يۇمشاپ ئىمانغا كەلگەن ئىدى.

ئون ئۈچىنچى: ئاياللىرىغا ۋە خىزمەتچىلىرىگە بەزىدە بىر يىللىق خورما ۋە ئارپا ئايرىپ قوياتتى. بۇلاردىن كەمبەغەللەرگىمۇ سەدىقە بېرەتتى.

ئون تۆتىنچى: يىمەكلىكلەردىن: قوي گۆشىنى، گۆش شورپىسىنى، كاۋىنى، تاتلىقلارنى، ھەسەلنى، خورمىنى، سۈتنى، تاۋۇز-قوغۇننى، ئۈزۈمنى ۋە تەرخەمەكنى ياخشى كۆرەتتى.

ئون بەشىنچى: سۇ ئىچكەندە، ئاستا-ئاستا، «ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن» دەپ ئۈچ يۇتۇمدا ئىچەتتى. ئاخىرىدا، «ئاللاھقا شۈكۈرلەر بولسۇن» دەيتتى.

[317]ئەبۇ داۋۇت، «ئەدەپ»، 25.

[318]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،255.

[319]كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:145.

ئون ئالتىنچى: كىيىشكە بولىدىغان كىيىملەرنىڭ ھەممىسىنى كىيەتتى. قېلىن رەختىلەردىن ئېھرام شەكلىدە تىكىلگەن كىيىملەرنى. پەشمال تاقاتتى، كۆينەك ۋە تونلارنى، پاختا ۋە يۇڭدىن توقۇلغان كىيىملەرنى، نورمالدا ئاق رەڭلىك بەزىدە يېشىل كىيىملەرنى كىيەتتى. تەييار تىكىلگەن كىيىملەرنىمۇ كىيەتتى. جۈمە كۈنى ۋە بايراملاردا، باشقا دۆلەتلەردىن مېھمانلار ۋە ئەلچىلەر كەلگەندە، جەڭلەردە، يېشىل، قىزىل، قارا رەڭلىك قىممەتلىك كۆينەك، تونلارنى كىيەتتى. يەڭلىرىنى مۇبارەك قولىرىنىڭ بىلەكلىرىگىچە، پۇشقاخلىرىنى تىزىنىڭ ئاستىغىچە چۈشۈرۈپ كىيەتتى.

ئون يەتتىنچى: ئەرەپ يېرىم ئارىلىنىڭ قائىدىسى بويىچە، چاچلىرىنى قۇلاقىنىڭ يېرىمىغىچە ئۇزۇن قويۇپ بېرەتتى. چاچلىرىغا ئالاھىدە تەييارلانغان مايلارنى ئىشلىتەتتى.

ئون سەككىزىنچى: قوللىرىغا، باشلىرىغا، يۈزلىرىگە خۇش-پۇراق نەرسىلەرنى سۈرەتتى. ئۇد ياغىچى ۋە كافۇرى بىلەن ھۆلدەيتتى.

ئون توققۇزىنچى: كۆرپىسىنىڭ ئىچى خورما تالالىرى بىلەن تولدۇرۇلغان ئىدى. ئىچى يۇڭ بىلەن تولدۇرۇلغان كۆرپە ئېلىپ كەلگەندە، قوبۇل قىلمىدى ۋە: «يا ئايشە! ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، ئەگەر مەن خالىسام، ئاللاھ تائالاھ، مېنى ئالتۇن-كۈمۈش بىلەن كۆمۈۋېتىدۇ» دېگەن ئىدى. بەزىدە، سۇپا ياكى تاختاي ئۈستىدە، كارىۋاتتا، ئۆچكە يۇڭىدىن ياسالغان رەختىلەردە ئۇخلايتتى.

يىگىرمىنچى: ھەر كۈنى كېچىدە، ئۈچ قېتىم كۆزىگە سۈرمە سۈرەتتى.

يىگىرمە بىرىنچى: ئۆيىدە-تاغاق، ئەينەك، مىسۋاك، سۈرمە قاچىسى، يىپ-يىڭنە، قايچا كام بولمايتتى. سەپەرگە چىققاندا بۇلارنى يېنىغا ئېلىۋالاتتى.

يىگىرمە ئىككىنچى: خۇپتەن نامىزىدىن يېرىم كېچىگە ئۇخلىغاندىن كېيىن، بامدات نامىزىغىچە ئىبادەت قىلاتتى. ئوڭ تەرىپىنى بېسىپ، ئوق ئالقىنىنى يۈزى ئاستىغا قويۇپ ئۇخلىغاچ سۈرە ئوقۇيتتى.

يىگىرمە ئۈچىنچى: ئىشلارغا تەبىر بېرەتتى. تۇنجى قېتىم كۆرگەن ياكى تۈيۇقسىز كۆرۈپ قالغان بەزى ئىشلارنى ياخشى تەرەپكە بۇراپ تۇرۇپ تەبىر بېرەتتى. ھېچقانداق بىر ئىشنى يامان تەرەپكە بۇرىمايتتى.

يىگىرمە تۆتىنچى: بىر ئىشلاردىن كۆڭلى يېرىم بولغاندا ساقلىنى تۇتۇپ خىيالغا پاتاتتى.

يىگىرمە بەشىنچى: بىر ئىشلاردىن كۆڭلى يېرىم بولغاندا ناماز قىلىش ئارقىلىق، كۆڭۈلسىز ئىشلارنى ئۇنتۇيتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاللاھ تائالاھتىن قورقۇيتتى ۋە ئۇنىڭغا ئۇ قەدەر كۆپ ئىبادەت قىلاتتى. ئۇنىڭ بۇ ھالىنى كۆرگەنلەر تاقەت قىلالماي قالاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مۇبارەك پۇتلىرى ئىششىپ كەتكىچە ئىبادەت قىلاتتى. ساھابىلار: يا رەسۇلۇللاھ! سىزنىڭ پۈتۈن گۇناھلىرىڭىز ئەپۇ قىلىنغان تۇرۇقلۇق، نىمە ئۈچۈن بۇنچىۋلا قىلىسىز؟ دېگەندە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: مەن ئاللاھ تائالاھقا ئەڭ كۆپ شۈكرى قىلغان قۇل بولسام نەرى يامان؟! دىدى.

## پەزىلىتى

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پەزىلەتلىرى ھەققىدە يېزىلغەن كىتاپ ۋە ھەدىسلەر بار. پەزىلەت-ئۈستۈنلۈك دېگەنلىكتۇر. ئۇنىڭ بەزى پەزىلەتلىرى تۆۋەندىكىچە:

بىرىنچى: دۇنيادىكى جىمى مەخلۇقلار ئىچىدە، تۇنجى بولۇپ مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ روھى ۋە نۇرى يارىتىلغان.

ئىككىنچى: ئاللاھ تائالاھ، ئۇنىڭ ئىسمىنى ئەرشكە، جەننەتكە ۋە يەتتە قات ئاسمانغا يازدۇرغان.

ئۈچىنچى: ھىندىستاندا ئۆسىدىغان بىر گۈلنىڭ ياپراقلىرىدا، «ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرىدۇر» دەپ يېزىلغان.

تۆتىنچى: باسرا شەھرىنىڭ يېنىدا تۇتۇلغان بىر بېلىقنىڭ يان تەرىپىدە، «مۇھەممەت» دەپ يېزىلغانلىقى كۆرۈلگەن.

بەشىنچى: مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمىنى سۆزلەشتىن باشقا ۋەزىپىسى بولمىغان پەرىشتىلەر بار.

ئالتىنچى: پەرىشتىلەرنىڭ ھەزرىتى ئادەمگە تازىم قىلىنىشىنىڭ سەۋەبى، ئۇنىڭ پىشانىسىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ نۇرى بولغانلىقى ئۈچۈندۇر.

يەتتىنچى: ئاللاھ تائالاھ، پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىدىغانلىقىنى، بۇنىڭدىن سىرىت، ئۇنىڭ كېلىشىگە ئۈلگۈرگەن ئۈممەتلىرىگە، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشىنى بۇيرىغان ئىدى.

سەككىزىچنى: ئۇ دۇنياغا كېلىدىغان چاغدا، يەر-زېمىندا نۇرغۇن ئالامەتلەر كۆرۈنگەن ئىدى. بۇ ۋەقەلەر تارىخ ۋە مەۋلىت كىتابلىرىدا خاتىرلەنگەن.

توققۇزىنچى: ئۇ دۇنياغا كەلگەندە، كىندىكى كېسىلگەن ۋە سۈننەت بولغان ھالەتتە ئىدى.

ئونىنچى: ئۇ دۇنياغا كېلىشى بىلەن شەيتانلار كۆككە چىقالمايدىغان، پەرىشتىلەردىن خەۋەرلەرنى ئوغرىلىيالمايدىغان بولدى.

ئون بىرىنچى: ئۇ دۇنياغا كەلگەن كۈنى يەر يۈزىدىكى پۈتۈن بۇتلار ۋە بۇتخانە ھەيكەللىرى يىقىلىپ چۈشتى.

ئون ئىككىنچى: ئۇنىڭ بۆشىكىنى پەرىشتىلەر تەۋرىتەتتى.

ئون ئۈچىنچى: ئۇ بۆشۈكتىكى ۋاقتىدىلا كۆكتىكى ئاي بىلەن مۇنازىرە قىلاتتى. ئاي ئۇنىڭ مۇبارەك بارمىقى بىلەن ئىشارەت قىلغان تەرەپكە مايىل بولاتتى.

ئون تۆتىنچى: بۆشۈكتىكى ۋاقتىتا پاراڭ سېلىشقا باشلىدى.

ئون بەشىنچى: باللىق ۋاقتىدا، دالاغا چىققاندا، ئۇنىڭ بېشى ئۈستىدە بىر بۇلۇت كۆلەڭگە تاشلاپ تۇراتتى. بۇ ئەھۋال تاكى ئۇ پەيغەمبەر بولغان كۈنگىچە داۋام قىلدى.

ئون ئالتىنچى: ھەر بىر پەيغەمبەرنىڭ ئوڭ مۈرىسى ئاستىدا پەيغەمبەرلىك تامغىسى بولاتتى. مۇھەممەت پەيغەمبىرىمىزنىڭ بولسا، دۈمبىسى ئوتتۇرسىدا، مۈرە سۆڭىكىنىڭ سول تەرىپىگە يېقىن يەردە، يۈرەكنىڭ ئۈستى تەرىپىدە ئىدى.

ئون يەتتىنچى: ئالدى تەرىپىنى كۆرگەندەك، ئارقا تەرىپىنىمۇ كۆرەلەيتتى.

ئون سەككىزىنچى: كۈندۈزدە كۆرەلىگەندەك، ئاخشاملىرىمۇ كۆرەلەيتتى.

ئون توققۇزىنچى: تۈكۈرىكى تۇزلۇق سۇغا قېتىلسا، تاتلىق سۇ بولاتتى. كېسەللەرگە شىپا بولاتتى، بۇۋاقلارغا سۈتتەك ئوخشاش ئوزۇقلۇق بولاتتى.

يىگىرمىنچى: كۆزلىرى ئۇخلىغان بىلەن يۈرىكى ئۇخلىمايتتى. پۈتۈن پەيغەمبەرلەر مۇشۇنداق ئىدى.

يىگىرمە بىرىنچى: ئۆمۈر بوي ئەسنەپ باقمىدى. (پۈتۈن پەيغەمبەرلەر مۇشۇنداق ئىدى)

يىگىرمە ئىككىنچى: ئۇنىڭ مۇبارەك تەرلىرى، گۈلدەك خۇش-پۇراق چاچاتتى. بىر كەمبەغەل كىشى قىزىنىڭ توينى قىلغاندا، ئۇنىڭدىن ياردەم سورىغان ئىدى. ئۇنىڭغا بەرگىدەك نەرسە يوق ئىدى. شۇنىڭ بىلەن كىچىك بىر قۇتىغا تەرىدىن قويۇپ بەردى. كەمبەغەلنىڭ قىزى ئۇنى يۈز-كۆزىگە سۈرىشى بىلەن ئۆينىڭ ئىچى ئىپاردەك پۇراشقا باشلىغان ئىدى. بۇ ۋەقەدىن كېيىن ئۇ قىزنىڭ ئۆيى خۇش-پۇراقلىق ئۆي دەپ نام ئالغان ئىدى.

يىگىرمە ئۈچىنچى: ئوتتۇرا بوي بولغان بولسىمۇ، ئۇزۇن بويلۇق كىشلەرنىڭ قېشىغا كەلگەندە ئۇلاردىن ئېگىز كۆرۈنەتتى.

يىگىرمە تۆتىنچى: ئاي ۋە قۇياش نۇرى ئاستىدا ماڭغاندا، كۆلەڭگىسى يەرگە چۈشمەيتتى.

يىگىرمە بەشىنچى: ئۇنىڭ بەدىنىگە ۋە كىيملىرىگە چىۋىن، پاشا دىگەندەك نەرسىلەر قونمايتتى.

يىگىرمە ئالتىنچى: كىيملىرى قانچىلىك ئۇزاق كىيسىمۇ كىر بولمايتتى.

يىگىرمە يەتتىنچى: ئۇ يول يۈرگەندە، پەرىشتىلەر ئارقىسىدىن ئەگىشىپ ماڭاتتى. بۇ سەۋەپتىن ئاسخابىنى ئالدىدا ماڭغۇزۇپ، پەرىشتىلەرنى ئارقىسىغا ئالاتتى.[320]

يىگىرمە سەككىزىنچى: تاش ئۈستىدە ماڭسا، ئاياق ئىزى تاش ئۈستىدە قالاتتى. قۇم ئۈستىدە ماڭسا ئىزى قالمايتتى. تاھارىتى بۇزۇلغان ۋاقىتلاردا، يەر يېرىلىپ، ئۇنىڭ ئېھتىياجلىرنى كۆمۈۋېتەتتى. (پۈتۈن پەيغەمبەرلەر مۇشۇنداق ئىدى)

يىگىرمە توققۇزىنچى: پەرىشتىلەر ۋە ئىنسانلار ئىچىدە ئەڭ بىلىملىك بولغىنى ئۇ ئىدى. ئۇ مەكتەپ يۈزى كۆرمىگەن بىر ساۋاتسىز ئىدى. ئاللاھ تائالاھ، ئۆز خاسىيىتى بىلەن پۈتۈن بىلىمنى ئۆگەتتى. ئادەم ئەلەيھىسسالامغا ھەممە نەرسىنىڭ ئىسمىنى ئۆگەتكەندەك، ئۇنىڭغىمۇ پۈتۈن نەرسىلەرنىڭ ئىسمىنى ۋە بىلىمىنى ئۆگەتتى.

ئوتتۇزىنچى: ئۈممىتىنىڭ ئىسىملىرى، ئەھۋالى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدا بولىدىغان پۈتۈن ئىشلاردىن ئۇنىڭغا خەۋەر بېرىلەتتى.

ئوتتۇز بىرىنچى: ئۇ پۈتۈن ئىنسانلاردىن ئەقىللىق ئىدى.

ئوتتۇز ئىككىنچى: ئىنسانلاردا بولىدىغان پۈتۈن گۈزەل خۇيلار ئۇنىڭدا بار ئىدى. ئۇلۇغ شائىر ئۆمەر ئىبنىل فارىدىغا: «نىمە ئۈچۈن رەسۇلۇللاھنى مەدىيھلەپ شېئىر يازمىدىڭ!» دىگەندە، ئۇ: «ئۇنى مەدىھيىلەپ يېزىشقا كۈچۈم يەتمەيدىغانلىقىنى بىلىمەن، ھەم ئۇنى مەدىھيىلەپ يازىدىغانغا سۆز تاپالماي قالدىم» دېگەن ئىدى.

---

[320] كادى ئىياز ،شىپائى-شەرىپ، S:69.

ئوتتۇز ئۈچىنچى: كەلىمە شاھادەت، ئەزان، قامەت، نامازدا شاھادەت كەلتۈرگەندە ۋە نۇرغۇن دۇئالاردا، بەزى ئىبادەت ۋە خۇتبەلەردە، نەسىھەت قىلىشتا، قىينچىلىق كۈنلەردە، قەبرىدە، مەھشەردە، جەننەت ۋە دوزاقتا، ھەر مەخلۇقنىڭ تىلىدا، ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭ ئىسمىنى ئۆز ئىسمى يېنىغا قويغاندۇر.

ئوتتۇز تۆتىنچى: ئەڭ ئۈستۈن بولغان ئاللاھنىڭ ھەبىبىدۇر. ئاللاھ تائالاھ، ئۇنى ئۆزىگە دوست ۋە قەدىردان قىلغاندۇر. ئۇنى پۈتۈن نەرسىلەردىن ھەتتا پۈتۈن پەرىشتىلەردىن بەكىرەك ياخشى كۆرىدۇ. ئاللاھ تائالاھ: «ئىبراھىمنى دوست تۇتقان بولسام، سېنى ئۆزەمگە ئەڭ سۆيۈملۈك قىلدىم» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

ئوتتۇز بەشىنچى: ئاللاھ تائالاھ، دۇخا سۈرىسىنىڭ 5-ئايىتىدە: «سەن رازى بولغىچە، تىلىگەن ھەر نەرسەڭنى بېرىمەن» دەپ بۇيرىغان ئىدى. (مەنىسى) يەنى، ئاللاھ تائالاھ، پەيغەمبەرىمىزگە پۈتۈن ئىلىملەرنى، پۈتۈن ئۈستۈنلۈكلەرنى، ئىسلامىيەتنى، دۈشمەنلەر بىلەن جەڭ قىلىش تەدبىرلىرى، زەپەر ۋە قىيامەت كۈنىدىكى ھەر تۈرلۈك شاپائەت ۋە ئېھسانلارنى بېرىشكە ۋەدە قىلغان ئىدى. بۇ ئايەت كەرىم نازىل بولغاندا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، جەبرائىل ئەلەيھىسسالامغا: «ئۈممىتىمدىن بىرسىنىڭ دوزاقتا قېلىشىغا رازى بولالمايمەن!» دېگەن ئىدى.

ئوتتۇز ئالتىنچى: ئاللاھ تائالاھ، قۇرئان-كەرىمدە ھەر بىر پەيغەمبەرنى ئۆز ئىسمى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى بولسا، «ئەي رەسۇلۇم! ئەي نەبى!» دەپ خىتاپ قىلغان ئىدى.

ئوتتۇز يەتتىنچى: پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئەرەپ تىلىنىڭ ھەر بىر شىۋىسىنى ئۇ قەدەر چىرايلىق ۋە چۈشىنىشلىك سۆزلەيتتى. ئوخشىمىغان يەرلەردىن كېلىپ ئۇنىڭدىن سوئال سورىغانلارغا، ئۇلارنىڭ شىۋىسى ۋە لوغەت سۆزى بىلەن جاۋاپ بېرەتتى. ئۇنىڭ سۆزلىرىگە ھەيران قالغانلارغا: «ئاللاھ تائالاھ، مېنى بەكمۇ گۈزەل يېتىشتۈردى» دەيتتى.

ئوتتۇز سەككىزىنچى: سۆزلىرى قىسقا مەنىلىك ئىدى. يۈز مىڭدىن ئوشۇق ھەدىس شەرىپ، ئۇنىڭ «جەۋەمىئۇل كەلىم (ئاز سۆز بىلەن كۆپ مەنە ئىپادىلىمەك)» ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ بېرەتتى. بەزى ئالىملار: «مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، ئىسلام دىنىنىڭ تۆت ئاساسىنى، تۆت ھەدىستە بىلدۈرگەن، بۇلار: ئەمەللەر نىيەتكە قاراپ بولىدۇ؛[321] ھالال ۋە ھارام ئىنىق ئايرىلغان؛[322] داۋا قىلغۇچىنىڭ شاھىت كۆرسىتىشى، داۋاغا ئۇچرىغانىنىڭ قەسەم ئىچىشى كېرەكتۇر؛ بىر كىشى ئۆزىگە خالىغان نەرسىنى، دىن قېرىندىشىغا خالىمىغىچە، ئىمانى كامىل بولمايدۇ.[323] بۇ تۆت ھەدىستىن بىرىنچىسى، ئىبادەت؛ ئىككىنچىسى، مۇئامىلە؛ ئۈچىنچىسى، ئادالەت ئىشلىرى ۋە سىياسەت؛ تۆتىنچىسى، ئەدەپ ۋە ئەخلاق ئۇقىمىنىڭ ئاساسىدۇر.

ئوتتۇز توققۇزىنچى: مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، قوغدالغان ۋە گۇناھسىز ئىدى. قىرىق يېشىدىن بۇرۇن، بىلىپ-بىلمەي، چوڭ-كىچىك گۇناھلارنى ھېچ ئۆتكۈزمىگەن ئىدى. قىلىقسىز ھەرىكەتلىرىمۇ كۆرۈلۈپ باقمىغان.

قىرىقىنچى: مۇسۇلمانلار نامازدا ئولتۇرغاندا: «ئەسسەلەمۇ ئەلەيكە، ئەييۇھەننەبىييۇ ۋە راھمەتۇللاھى» نى ئوقۇپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سالام بېرىش ئەمىر قىلىندى. نامازدا باشقا پەيغەمبەرلەرگە ۋە پەرىشتىلەرگە سالام قىلىش جائىز بولمىدى.

قىرىق بىرىنچى: «سەن بولمىغان بولساڭ، باشقا ھېچبىر نەرسىنى ياراتمىغان بولاتتىم»[324] دەپ بۇيرۇلدى.

قىرىق ئىككىنچى: باشقا پەيغەمبەرلەر، كاپىرلارنىڭ تۆھمەتلىرىگە ئۆزلىرى تاقابىل تۇرغان ئىدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا قىلىنغان تۆھمەتلەرگە قارشى، ئاللاھ تالاھ، ئۆزى مۇداپىيە قىلغان ئىدى.

قىرىق ئۈچىنچى: مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىنىڭ سانى، باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ پۈتۈن ئۈممىتىنىڭ يىغىندىسىدىنمۇ كۆپ ئىدى ۋە باشقا ئۈممەتلەردىن ئۈستۈن، شەرەپلىك ئىدى. جەننەتكە كىرىدىغانلارنىڭ ئۈچتە ئىككىسىنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۈممىتى ئىكەنلىكى ھەدىس شەرىپلەردە بىلدۈرۈلگەن.

قىرىق تۆتىنچى: رەسۇلۇللاھقا بېرىلىدىغان ساۋاپلار، باشقا پەيغەمبەرلەرگە بېرىلىدىغان ساۋاپلاردىن قات-قات ئۈستۈندۇر.

قىرىق بەشىنچى: ئۇنى ئىسمى بىلەن چاقىرماق، يېنىدا يۇقىرى ئاۋازدا گەپ قىلماق، ئۇزاق يەردىن چاقىرماق، يولدا ئۇنىڭ ئالدىغا ئۆتۈۋېلىش هارام قىلىندى. باشقا پەيغەمبەرلەرنى ئىسملىرى بىلەن چاقىراتتى.

---

[321] بۇخارى، «بەدۇل-ۋاھى»، 1؛ ئەبۇ داۋۇت، «تالاك»، 11؛ ئىبنى ماجە،«زۈھىت»،26.

[322] ئەبۇ داۋۇت، «بۈيۈ»، 3؛ نەسائى، «بۈيۈ»، 2.

[323] بۇخارى، «ئىمام»، 7؛ تىرمىزى، «شىفەتۇل-قىيامە»، 59؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، 176،III.

[324] سۈيۇتى، ئەل لەئالى-مەسنۇئا، 272،I؛ ئاجلۇنى، كەشفۇل-ھافا، 164،II؛ ئالى ئەلقارى، شەرھۇش-شىفا،6،I.

قىرىق ئالتىنچى: جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، ئىككى قېتىم پەرىشتە شەكلىدە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە كۆرۈنگەن ئىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ يېنىغا يىگىرمە تۆت مىڭ قېتىم كەلگەن ئىدى. باشقا پەيغەمبەرلەردىن ئەڭ جىق مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلگەن ئىدى. يەنى تۆت يۈز قېتىم كەلگەن ئىدى.

قىرىق يەتتىنچى: ئاللاھ تائالاھقا مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ نامى بىلەن ۋەدە بېرىش ياكى قەسەم قىلىش جائىزدۇر. ئەمما باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ نامى بىلەن قىلىش جائىز ئەمەس.

قىرىق سەككىزىنچى: مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ خانىملىرى بىلەن توي قىلىش هارامدۇر. پەيغەمبىرىمىزدىن كېيىن، ئۇلار پۈتۈن مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى قىلىپ بېكىتىلدى.

قىرىق توققۇزىنچى: نەسەپ ۋە قانداشلىق، يەنى قان بىلەن نىكاھ تەرەپتىن بولغان تۇققاندارچىلىقنىڭ قىيامەتتە پايدىسى يوقتۇر. ئەلۋەتتە، رەسۇلۇللاھنىڭ تۇققانلىرىمۇ بۇنىڭ ئىچىدە.

ئەللىكىنچى: رەسۇلۇللاھنىڭ ئىسمىنى قويۇش، دۇنيا ۋە ئاخىرەت ئۈچۈن پايدىلىقتۇر. ئۇنىڭ ئىسمىنى ئېلىپ يۈرگەن ھەققى مۆمىنلەر دوزاققا كىرمەيدۇ.

ئەللىك بىرىنچى: ئۇنىڭ ھەر بىر سۆزى ۋە ئىشى توغرىدۇر. ئۇنىڭ ھەر بىر ئىجتىھاتى ئاللاھ تائالاھ تەرىپىدىن توغۇرلانغان.

ئەللىك ئىككىنچى: ئۇنى سۆيۈش ھەر كىشىگە پەرىزدۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئاللاھ تائالاھنى سۆيگەن مېنى سۆيىدۇ» دىگەن ئىدى. ئۇنى سۆيۈشنىڭ ئالامىتى بولسا: دىنىغا، ئۇنىڭ يولىغا، سۈننىتىگە ۋە ئەخلاقىغا ئۇيغانلىقتۇر. قۇرئان-كەرىمدە: «ماڭا ئۇيساڭلار، ئاللاھ تائالاھ سىلەرنى سۆيىدۇ» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

ئەللىك ئۈچىنچى: ئۇنىڭ ئائىلە-تاۋاباتلىرىنى سۆيۈش ۋاجىپتۇر. «ئائىلە-تاۋاباتىغا دۈشمەنلىك قىلغان مۇناپىقتۇر» دەپ بۇيرۇلغان. زاكات ئېلىش هارام قىلىنغان ئائىلە-تاۋاباتلىرى بولسا: خانىملىرى، بۇۋىسى هاشىمنىڭ ئۇرۇقدىن بولغان مۆمىنلەردۇر. يەنە ئالىنىڭ، ئۇكەيلىنىڭ، جافەر تاييارنىڭ ۋە ئابباسنىڭ ئۇرۇقدىن بولغانلار.

ئەللىك تۆتىنچى: ئۇنىڭ ئاسخابىنىڭ ھەممىسىنى سۆيۈش ۋاجىپتۇر. «مېنىڭدىن كېيىن ئاسخابىمغا دۈشمەنلىك قىلماڭلار! ئۇلارنى سۆيۈش، مېنى سۆيۈش دىمەكتۇر. ئۇلارغا دۈشمەنلىك قىلىش، ماڭا دۈشمەنلىك قىلىش دىگەنلىكتۇر. ئۇلارنى رەنجىتكەن، مېنى رەنجىتكەن بولىدۇ. ئاللاھ تائالاھ، ئۆزىنى رەنجىتكەنلەرگە ئازاپ ئاتا قىلىدۇ» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

ئەللىك بەشىنچى: ئاللاھ تائالاھ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا كۆكتە ۋە يەردە ئىككى ياردەمچى ئەۋەتكەندۇر. كۆكتىكى ئەزرائىل ۋە مىكائىلدۇر. يەردىكى ھەزرەتى ئۆمەر ۋە ئابۇبەكرىدۇر (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن).[325]

ئەللىك ئالتىنچى: قەبرىدە، ئەر-ئايال، چوڭ-كىچىك بولۇپ، ۋاپات بولغان كىشلەردىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ھەققىدە سوئال سورىلىدۇ. «رەببىڭ كىم؟» دەپ سورىغاندەك، «پەيغەمبەرىڭ كىم؟» دەپ سوئال سورايدۇ.

ئەللىك يەتتىنچى: مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىس شەرىپلىرىنى ئوقۇش ساۋاپتۇر، ئوقۇغان كىشىگە ساۋاپ يېزىلىدۇ.

ئەللىك سەككىزىنچى: ئۇنىڭ مۇبارەك روھىنى ئېلىش ئۈچۈن، ئەزرائىل ئەلەيھىسسالام كەلدى ۋە ئۆيگە كىرىش ئۈچۈن روخسەت ئالغان ئىدى.

ئەللىك توققۇزىنچى: قەبرىسى ئىچىدىكى تۇپراق، ھەر يەردىكى، يەنى مەككە ۋە جەننەتتىكى تۇپراقتىنمۇ ئۈستۈندۇر.

ئاتمىشىنچى: قەبرىسىدە، بىز بىلمەيدىغان بىر دۇنيادا ھاياتتۇر، ئۇ يەردە قۇرئان ئوقۇيدۇ ۋە ناماز قىلىدۇ. پۈتۈن پەيغەمبەرلەر مۇشۇنداق ئىدى.

ئاتمىش بىرىنچى: دۇنيانىڭ ھەر يېرىدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ سالام ۋە دۇئالىرىنى، پەرىشتىلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە يەتكۈزىدۇ. كۈندە نەچچە يۈز پەرىشتە ئۇنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىدۇ.

ئاتمىش ئىككىنچى: ئۈممىتىنىڭ ئەمەللىرى ۋە ئىبادەتلىرى ئۇنىڭغا ھەر كۈنى ئەتىگەن كۆرسىتىلىدۇ. يامان ئەمەل قىلغانلارنى كۆرسە، ئۇلار ئۈچۈن شاپائەت تىلەيدۇ.

ئاتمىش ئۈچىنچى: ئۇنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش ئايالّلار ئۈچۈنمۇ سۆيۈملۈك ئىشتۇر. باشقا قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىش بولسا، يالغۇز ۋاقىتلاردا ياكى مۇسۇلمانلارغا ماس كەلگەن قىياپەت بىلەن زىيارەت قىلىش جائىزدۇر.

ئاتمىش تۆتىنچى: ئۇ ھايات ۋاقتىدا بولغاندەك، ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىنمۇ ئۇنى ۋەسىلە قىلىپ قىلىنغان دۇئالارنى ئاللاھ تائالاھ قوبۇل قىلىدۇ.

---

[325] تىرمىزى، «مەناكىپ»، 17؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، 290،II؛ھۇزائى، ئەت-تاھرىچ، S:39.

ئاتمىش بەشىنچى: قىيامەت كۈنى تۇنجى بولۇپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۈستىگە جەننەت كىيملىرىنى كىيگەن هالدا قەبرىدىن چىقىپ، مەھشەر مەيدانىغا كېلىدۇ. قولىدا «لىۋائۇل ھەمد» دېگەن بايراقنى تۇتقان ۋە بۇراك دېگەن ھايۋاننى مىنىپ مەھشەر مەيدانىغا كېلىدۇ. پەيغەمبەرلەر ۋە پۈتۈن ئىنسانلار بۇ بايراقنىڭ ئالدىغا توپلىنىدۇ. ئۇلار ھەممىسى مىڭ يىل ساقلاشتىن تەقەززار بولۇپ كەتكەن بولىدۇ. ئىنسانلار نۆۋەت بىلەن: ئادەم، نوھ، ئىبراھىم، مۇسا ۋە ئەيسا (ئەلەيھىسسالاملار) كېلىپ، شاپائەت قىلىشى ئۈچۈن ساقلايدۇ. ئۇلارنىڭ ھەر بىرى كەچۈرۈم سواريدۇ. ئاللاھ تائالاھتىن خىجىل بولغانلىقى ئۈچۈن قورقۇپ تۇرىدۇ ۋە شاپائەت تىلەشتىن ئەيمىنىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن، رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا كېلىپ شاپائەت تىلەيدۇ. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بېشىنى سەجدىگە قويۇپ، ئاللاھ تائالاھتىن ئۇلارغا شاپائەت تىلەپ يالۋۇرىدۇ. ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلىدۇ. باشتا ئۇنىڭ ئۈممىتىنىڭ ھېسابىنى سورايدۇ. ئەڭ بۇرۇن سىرائات كۆۋرۈكىدىن ئۆتىدىغانلار، ئەڭ بۇرۇن جەننەتكە كىرىدىغانلار ئۇلاردۇر. ئۇلارنىڭ بارغان يەرلىرى نۇرغا چۆمىدۇ. ھەزرىتى پاتىمە سىرائەت كۆۋرۈكىدىن ئۆتكەندە: «ھەممەيلەن كۆزلىرىنى يۇمسۇن! مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى كەلدى» دەيدۇ.

ئاتمىش ئالتىنچى: ئالتە يەردە شاپائەت قىلىدۇ. بىرىنچىسى: ماقامى ماھمۇت دېگەن نامى بىلەن شاپائەت قىلىدۇ. پۈتۈن ئىنسانلار مەھشەردە ساقلاش ئازابىدىن قۇرتۇلىدۇ.[326] ئىككىنچىسى: نۇرغۇن كىشىنى شاپائەت قىلىپ جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ. ئۈچىنچىسى: ئازاپ چېكىشى لازىم بولغانلارنى ئازاپتىن قۇتۇلدۇرىدۇ. تۆتىنچىسى: گۇناھى كۆپ بولغان مۆمىنلەرنى دوزاقتىن چىقىرىدۇ. بەشىنچى: ساۋابى ۋە گۇناھى تەڭ كېلىپ قېلىپ، ئارافات دېگەن يەردە قالغان مۆمىنلەرنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە شاپائەتچى بولىدۇ. ئالتىنچىسى: جەننەتكە كىرگەنلەرنىڭ دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈش ئۈچۈن شاپائەت تىلەيدۇ.

ئاتمىش يەتتىنچى: رەسۇلۇللاھنىڭ جەننەتتىكى ئىسمى ۋەسىلەدۇر. بۇ يەر جەننەتنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ يېرىدۇر. جەننەتتىن ئورۇن ئالغان ھەر بىر كىشىگە ئۇزارتىلغان بىرەر تال شاخنىڭ يەنى «شىدرەتۇل مۇنتەھا» دېگەن دەرەخنىڭ يىلتىزى ئۇ يەردەدۇر. جەننەتتىكىلەرگە بېرىلگەن نېممەت بۇ دەرەختىن كېلىدۇ.

## ئاللاھتىن گۇناھلارنى تىلىشى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز پۈتۈن جانلىقلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى بولۇش بىلەن بىرلىكتە، ئاللاھ تائالاھتىن ئەڭ كۆپ قورقىدىغان ۋە ئۇنىڭغا دۇئا ئىبادەتنى ئەڭ جىق قىلغىنى ئىدى. ئاللاھ تائالاھ، ئۇنى گۇناھ ئىشلەشتىن مۇھاپىزە قىلغان تۇرۇقلۇق، ھېچ توختاپ قالماستىن دۇئا ۋە ئىبادەت قىلاتتى. يېرىم كېچىدە ئورنىدىن تۇرۇپ، كۈن چىققۇچە ئىبادەت قىلاتتى.

ئىبنى ئابباس: «بىر كۈنى كېچىدە مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى بولغان ھەزرىتى مەيمۇنەنىڭ ئۆيىدە مېھمان بولدۇم. رەسۇلۇللاھ يېرىم كېچىگە ئاز قالغان بىر ۋاقىتتا ئويغاندى. ئۇزۇن ئۆتمەيلا ئورنىدىن تۇردى ۋە قولى بىلەن يۈزىدىكى ئۇيقۇ ئىزلىرىنى يوقاتقاندىن كېيىن، ئېسىقلىق چۆگۈننى ئېلىپ تاھارەت ئالغىلى چىقىپ كەتتى. تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، ئالى ئىمران سۈرىسىنىڭ ئاخىرىدىكى ئون ئايەتنى ئوقۇغاندىن كېيىن ناماز قىلىشقا باشلىدى. شۇنىڭ بىلەن مەنمۇ ئورنۇمدىن تۇرۇپ، تاھارەت ئالغاندىن كېيىن، ئالەملەرنىڭ پەخرى بىلەن بىرلىكتە ناماز قىلىشقا باشلىدىم. رەسۇلۇللاھ ئىككى رەكەتتىن جەمئى ئالتە رەكەت ناماز قىلغاندىن كېيىن، ۋىتىر نامىزى قىلدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، بامدات نامىزىغىچە ئۇخلىدى. بامدات نامىزى ۋاقتى كىرگەندە ئورنىدىن تۇرۇپ ئىككى رەكەت ناماز قىلغاندىن كېيىن مەسچىتكە چىقىپ بامدات نامىزىنىڭ پەرزىنى قىلدى»[327] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بىر كۈنى كېچىدە ئويغىنىپ: ئەي ئايشە! رۇخسەت قىلساڭ، بۇ كېچىنى رەببىمگە ئىبادەت قىلىش بىلەن ئۆتكۈزەي، دېدى ۋە ئورنىدىن تۇرۇپ قۇرئان ئوقىدى. قۇرئان ئوقۇغاچ كۆز ياشلىرى تۆكتى. كۆز ياشلىرىدىن ئىككى تىزى ھۆل بولۇپ كەتكەن ئىدى. ئۇ داۋاملىق ئوقۇشقا باشلىدى. كۆز ياشلىرى بەدىنىگە چاپىشىپ تۇرغان كىيىملىرىنى ھۆل قىلىۋەتكەن ئىدى. بۇ ئەھۋال تاڭ ئاتقىچە داۋام قىلدى. تاڭ ئاتقاندا، ئۆيىمىزگە كەلگەن بىلال ھەبەشى بۇ ئەھۋالنى كۆرۈپ: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! ئاللاھ تائالاھ، سىزنىڭ پۈتۈن گۇناھلىرىڭىزنى ئەپۇ قىلمىدىمۇ؟! دېدى. رەسۇلۇللاھ: ئەي بىلال! مەن شۈكرى قىلغان قۇل بولسام بولماسمۇ؟ ئاللاھ تائالاھ بۇ كېچە، كۆكلەرنىڭ ۋە يەرنىڭ يارىتىلىشىدا، كېچە ۋە كۈندۈزنىڭ بىر-

[326] كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ،S:217.
[327] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 284،I؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،89،I.

بىرى ئارقىسىدىن كېلىشىگە، ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئوچۇق ئايەت ۋە ئىشارەتلەر باردۇر، دىگەن ئايەت كەرىمنى (ئالى ئىمران سۈرىسى، 189-ئايەت، مەنىسى) نازىل قىلدى»[328] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

مۇسلىمنىڭ بىر ھەدىس شەرىپتە: «قەلبىمگە شۇنداق بىر نەرسىلەر كېلىدىكى، ھەر كۈنى كېچىدە ئاللاھتىن بۇلار توغۇرلۇق يەتمىش قېتىم دۇئا قىلىمەن. شۇنداقلا قەلبىمدە بىر پەردە پەيدا بولىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن ھەر كۈنى يەتمىش قېتىم دۇئا قىلىمەن. يەنە ئاللاھ تائالاھ ئۈچۈن ھەر كۈنى يۈز قېتىم دۇئا قىلىمەن»[329] دىدى-دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاللاھ تائالاھتىن ئۇ قەدەر قورقاتتىكى، ھەتتا قاقاقلاپ كۈلۈشكىمۇ مەيلى بارمايتتى.

ئىمام تىرمىزىنىڭ ئەبۇ زەردەن مەرۇفتىن بىلدۈرگەن بىر ھەدىستە: «شۈپھەسىزكى مەن سىلەر كۆرمىگەنلەرنى كۆرۈپ تۇرۇۋىتىمەن، سىلەر ئاڭلىيالمىغان نەرسىلەرنى ئاڭلاپ تۇرۇۋىتىمەن، سامادا پەرىشتىلەر سەجدە قىلمىغان ئالقانچىلىك يەر يوقتۇر. قەسەم قىلايكى، مېنىڭ بىلگەنلىرىمنى بىلگەن بولساڭلار، كۆرگەنلىرىمنى كۆرگەن بولساڭلار، ئاز كۈلۈپ كۆپ يىغلىغان بولاتتىڭلار. كوچىلاردا ئاۋازىڭلارنىڭ يېتىشىچە ئاللاھ تائالاھقا يالۋۇراتتىڭلار!»[330] دىدى-دەپ، بايان قىلغان ئىدى.

ئەبۇ ھۈرەيرە رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «ھىچكىمنى ئەملى جەننەتكە ئېلىپ كىرەلمەيدۇ» دىدى. ساھابىلار: سىزمۇ شۇنداقمۇ؟ دەپ سورىدى. رەسۇلۇللاھ: شۇنداق، مېنىمۇ ئەمەلىم جەننەتكە ئېلىپ كىرەلمەيدۇ، پەقەت ئاللاھ تائالاھنىڭ رەھمىتى مېنىڭ گۇناھلىرىمنى پاكلايدۇ، دىدى» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

ئىبنى ئۆمەر: «رەسۇلۇللاھ بىلەن بىرلىكتە بىر مەسچىتكە كىرگەن ئىدۇق، رەسۇلۇللاھ: يا رەببى! مېنى ئەپۇ قىلغىن، تۆۋبىلىرىمنى قوبۇل قىلغىن. سەن تۆۋبىلەرنى قوبۇل قىلىدىغان رەھمەت ۋە رەھىمسەن! دىدى»[331] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەنەس بىن مالىكى: «رەسۇلۇللاھ ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، داۋاملىق: ئاللاھۇممە يا مۇكالليبەلئەلكۇلۇب، سەببىت كالبى ئالا دىنىك، دەيتتى»[332] دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

تىرمىزىنىڭ ئەبۇ سائىدىلخۇدرى تەرىپىدىن رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇخلاشتىن بۇرۇن ئۈچ قېتىم،‹ئەستاگپىرۇللاھئەلئەزىم ئەللەزى لا ئىلاھە ئىللا ھۇۋەلھەييۇلقايىيۇم ۋە ئەتۇبۇ ئىلەيھ›دىگەن كىشىنىڭ گۇناھلىرى دېڭىز بۆژغۇنلىرى، تەمىم دىيارىنىڭ قۇملىرى، دەرەخ يوپۇرماقلىرىنىڭ سانى ۋە دۇنيانىڭ كۈنلىرى قەدەر كۆپ بولسىمۇ ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭ گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلىدۇ» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «ئاللاھىم! سەن ھەممە نەرسىنى بىلىپ تۇرىسەن. مېنىڭ بىلىپ-بىلمەي، ھەددىمدىن ئېشىپ ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرىمنى ئەپۇ قىلغىن!» ، «ئاللاھىم! مەن مۇھىم دەپ قارىمىغان، ئۇنتۇپ قالغان، چاقچاق تەرىقىسىدە ئۆتكۈزۈپ قويغان پۈتۈن قۇسۇرلىرىمنى ئەپۇ قىلغىن. ئاللاھىم! مېنىڭ ئالدىراقسانلىق قىلىپ ئۆتكۈزۈپ قويغان، كەينىگە سوزۇپ ئاقساتقان، يوشۇرۇن ۋە ئاشكارە ئۆتكۈزگەن پۈتۈن گۇناھلىرىمنى ئەپۇ قىلغىن. سەن ئاۋۋال ۋە ئاخىرى بولغان، ھەممە نەرسىگە قادىر بولغان ئەڭ ئۇلۇغ زاتسىن!»[333] دەپ دۇئا قىلغان ئىدى.

## شاپائىتى

رەسۇل ئەكرەم ئەپەندىمىز، قىيامەت كۈنى ئۈممىتىگە شاپائەت قىلىدۇ. ئۇلارنى پۈتۈن قىينچىلىقلاردىن ئازات قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەتلىك بىر ھەدىش شەرىپتە: «ئۈممىتىمنىڭ يېرىمىنىڭ جەننەتكە كىرىشى بىلەن شاپائەت ئارىسىدا تاللاشقا دۇچ كەلدىم. مەن شاپائەتنى تاللىدىم. چۈنكى ئۇ ئەڭ مۇۋاپىقىدۇر. ئۇنى پەقەت تەقۋا ئىگىلىرى ئۈچۈن دەپ قارىماڭلار، ئۇ ئەينى ۋاقىتتا خاتا يولغا كىرىپ قالغان گۇناھكارلار ئۈچۈنمۇ...»[334] دەپ بۇيرىغان ئىدى.

---

[328]ئىبنى ھىببان، ئەس-ساھىھ، II،386؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، IV،142.
[329]ئىبنى ماجە،«ئەدەپ»،57؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:148.
[330]ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،II،554.
[331]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، II،89؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، VI،57.
[332]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، III،257؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،I،706.
[333]ئەبۇ داۋۇت، «سالات»،123؛ تىرمىزى، «داۋەت»،29؛ دارىمى، «سالات»،169؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، I،94؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،I،692؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،II،420.
[334]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI،29؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، XI،308؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۈننىييە،S:290.

ئەبۇ ھۈرەيرە رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «شاپائىتىم، يۈرىكى تىلىغا گۇۋاھ بولغان بىر شەكىلدە، ‹ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر›دەپ شائادەت كەلتۈرگەن كىشىگە مەنسۇپتۇر»[335] دىگەن ئىدى.

بەزى ھەدىس شەرىپلەردە: «ئۈممىتىمدىن، مېنىڭ ئۇرۇق-ئەۋلادىمنى سۆيگەنلەرگە شاپائەت قىلىمەن»، «ئۈممىتىمدىن، چوڭ گۇناھلارنى قىلغانلارغا شاپائەت قىلىمەن»، «ئۈممىتىمدىن، ئاسخابىمغا تىل ئۇزاتقانلاردىن باشقا ھەممىسىگە شاپائەت قىلىمەن»، «ئۈممىتىمدىن، نەپسىگە زۇلۇم قىلغانلارغا، نەپسىنىڭ كەينىگە كىرىپ ئالدانغانلارغا شاپائەت قىلىمەن»، «قىيامەت كۈنى ئەڭ بۇرۇن شاپائەت قىلىمەن»، «شاپائىتىمگە ئىشەنمىگەنلەر ئۇنىڭغا نائىل بولالمايدۇ»[336] دەپ بايان قىلىنغان ئىدى.

قىيامەت كۈنى، سۇر چېلىنغاندىن كېيىن، ئىنسانلارنىڭ قورقۇدىن تۈكلىرى تىك تۇرىدۇ. كۆزلىرى قورقۇدىن قەيەرگە قاراشنى بىلمەي قالىدۇ. مۆمىنلەر بىلەن كاپىرلار مەھشەر مەيدانىغا يىغىلىدۇ. بۇ قىيامەت كۈنى ئازاپلار شىددەتلىك بولىدۇ. بۇ ۋاقىت ئەرشنى سەككىز پەرىشتە كۆتۈرىدۇ. ئۇ پەرىشتىلەردىن بىرى، بىر قەدەمدە يىگىرمە مىڭ يىللىق دۇنيا يولىنى باسىدۇ. پەرىشتىلەر ۋە بۇلۇتلار ئەرىش ئاللاھقا يەتكىچە بىز ئەقلىمىزگە كەلتۈرەلمەيدىغان دۇئا-تەسبىھلەرنى قىلىدۇ. بۇ شەكىلدە، ئاللاھ تائالاھ ئۆزى ئۈچۈن تەييارلىغان ئاق تۈپراققا يەتكۈچە دۇئا ۋە تەسبىھ قىلىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ھېچقانداق نەرسە بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان ئاللاھ تائالاھنىڭ ئازابىدىن، باشلار يەرگە ئېگىلىدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ بەندىلىرى، بۇ يەردە چەككەن ئازاپ-ئوقۇبەتى ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھتىن مەخپىرەت ۋە شاپائەت تىلەيدۇ.

ھەتتا پەيغەمبەر ۋە ئالىملارمۇ قورقۇدىن تىترەيدۇ. ئەۋلىياھ ۋە شېھىتلارمۇ تاقەت قىلالمايدىغان بۇ قورقۇدىن، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئازابىدىن پەرياد قىلىشىدۇ. ئەھۋال مۇشۇنداق ھالەتتە ئىكەن، قۇياشنىڭ نۇرىدىنمۇ پارلاق بولغان بىر نۇر بۇلارنى قوينىغا ئالىدۇ. قۇياشنىڭ ھارارىتىگە بەرداشلىق بېرەلمىگەن ئىنسانلار، بۇ نۇر ئاستىدا كۆزلىرى قامىشىپ مىڭ يىل ئاللاھ تائالاھتىن جاۋاپسىز قالىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئىنسانلار تۇنجى پەيغەمبەر بولغان ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بارىدۇ ۋە: ئەي ئادەم ئەلەيھىسسالام! سەن ئەزىز ۋە شەرەپلىك بىر پەيغەمبەرسەن، ئاللاھ تائالاھ سېنى ياراتتى ۋە پەرىشتىلەرنى ساڭا ئىبادەت قىلغۇزدى. ساڭا ئۆز روھىنى پۈۋلىدى. ھېساپ-كىتاپنى باشلاش ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھقا مۇراجەت قىلغىن، بېشىمىزغا نىمە كەلسە ئۇنى كۆرەيلى، كىم قەيەرگە ئەۋەتىلسە بىز شۇ يەرگە كېتەيلى، ھەممە نەرسىنىڭ ھاكىمى ۋە ئېگىسى بولغان ئاللاھ، مەھلۇقاتلارغا خالىغان ئىشنى قىلسۇن! دەپ يالۋۇرىدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام: مەن ئاللاھ تائالاھ چەكلىگەن مېۋىنى يىدىم. بۇنداق بىر چاغدا ئاللاھ تائالاھتىن خىجىل بولىمەن. سىلەر نوھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بېرىپ بېقىڭلار، دىدى. بۇ سۆزنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، بۇ تەرىقىدە مىڭ يىل تالاش-تارتىش قىلىپ تۇرىشىدۇ. نوھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بېرىپ: بىز ھېچ بەرداشلىق بېرەلمىدۇق. بىزنىڭ ھېساپ-كىتابىمىزنىڭ بالدۇراق باشلىنىشى ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھقا مۇراجەت قىل. شۇ مەھشەر جازاسىدىن قۇرتۇلايلى! دىدى. نوھ ئەلەيھىسسالام: مەن ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلغان ئىدىم. ئۇ دۇئارىم بىلەن يەر يۈزىدە قانچىلىك ئىنسان بولغان بولسا، ئۇلار سۇغا غەرىق بولدى. بۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالاھقا دۇئا قىلىشتىن نومۇس قىلىمەن. سىلەر ئاللاھنىڭ دوستى بولغان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئېيتىپ بېقىڭلار، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام، سىلەر دۇنياغا كېلىشتىن بۇرۇن، سىلەرگە مۇسۇلمان دەپ ئىسىم قويغان، بەلكى ئۇ سىلەرگە ياردەم قىلىشى مومكىن، دىدى. يەنە بۇرۇنقىدەكلا ئۇنىڭ بىلەن مىڭ يىللىق بىر دەتالاش ئىچىدە قالدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىشتى ۋە: ئەي مۇسۇلمانلارنىڭ ئاتىسى! سەن ئاللاھ تائالاھنىڭ سەمىمى دوستىسەن، بىزگە شاپائەت قىلغىن! ئاللاھ تائالاھ بىزگە ھۆكۈم چىقارسۇن، دىيىشتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام: مەن دۇنيادا ئۈچ قېتىم تەنە سۆزلىرى قىلدىم. بۇ ئارقىلىق دىن يولىدا تىرىشچانلىق كۆرسەتتىم. ئەمدىلىكتە ئاللاھ تائالاھنىڭ ماقامىدا شاپائەت تىلەشتىن نومۇس قىلىمەن. سىلەر مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بېرىڭلار. چۈنكى ئاللاھ تائالاھ ئۇنىڭ بىلەن سۆزلەشتى ۋە ئۇنىڭغا مەنىۋى دەستەك بەردى. ئۇ سىلەر ئۈچۈن شاپائەت تىلىشى مومكىن، دىدى.

بۇ سۆزنى ئاڭلىشى بىلەن ئۇلار يەنە مىڭ يىللىق دەتالاشقا چۈشۈپ كەتتى. ئەمما بۇ ۋاقىتتا ئۇلارنىڭ قايغۇسى تېخىمۇ ئاشتى. مەھشەر يەرى تېخىمۇ تارلىششقا باشلىدى. ئۇلار مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: يا ئىبنى ئىمران! سەن ئاللاھ تائالاھ بىلەن سۆزلەشكەن، تەۋراتنى ساڭا چۈشۈرگەن بىر پەيغەمبەرسەن، ھېسابنى باشلىشى ئۈچۈن بىزگە شاپائەت قىلغىن! چۈنكى بەك ئۇزۇن ساقلاپ كەتتۇق. قىستا-قىستاڭچىلىقتىن پۇتلىرىمىز كۆيۈشۈپ كەتتى، دىدى. مۇسا ئەلەيھىسسالام: مەن ئاللاھ تائالاھقا، فىرئەۋن قەۋمىنى ياقتۇرمىغان نەرسىلىرى بىلەن جازالاندۇرۇشىغا يىللارچە دۇئا قىلىپ، كېيىنكىلەرگە ئىبرەت بولىشى ئۈچۈن

---

[335] كادى ئىياز ،شىپائى-شەرىپ، S:217.

[336] ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، XI،324.

ئۆتۈندۈم. ئەمما جانابى ئاللاھ رەھمەت ۋە مەغپىرەت ئىگىسىدۇر. سىلەر ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بېرىڭلار، چۈنكى ئۇ يېقىنلىق جەھەتتە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ سالىھى، دۇنيا ھاياتىدىن ئۈزاقلىشىپ ئۆزىنى ئىبادەتكە ئاتىغان، ئەڭ ئۈستۈن ۋە ھېكمەت بىلەن تولغان ئۇدۇر. بەلكىم سىزگە ئۇ شاپائەت تىلەيدۇ، دىدى.

مەھشەر ئازابىدىن قۇرتۇلۇش ئۈچۈن ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىشتى ۋە: سەن ئاللاھ تائالاھنىڭ روھى ۋە سۆزىسەن. ئاللاھ تائالاھ، سەن ئۈچۈن ئالى ئىمران سۈرىسىدە (مەنىسى)، «دۇنيا ۋە ئاخىرەتكە يول كۆرسەتكۈچى ۋە ئەڭ قىممەتلىك» دەپ بۇيرىدى. بىزگە شاپائەت قىلغىن، دېيىشتى. ئەيسا ئەلەيھىسسالام: مېنىڭ قەۋمىم، مېنى ۋە ئانامنى ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھ ئورنىدا كۆردى. بۇ ھالدا قانداقمۇ سىلەرگە شاپائەت تىلەي، ئۇلار ماڭا ئىبادەت قىلدى، مېنى ئاللاھنىڭ ئوغلى دېيىشتى. ئەمما سىلەر، بىرىڭلارنىڭ ھەميانى بارلىقىنى ۋە ئىچىدە نەپىقىسى بولمىغانلىقىنى شۇنداقلا ئاغزىنىڭ پېچەتلەنمىگەنلىكىنى كۆردۈڭلارمۇ؟ ئۇ پېچەتنى بۇزماستىن ئىچىدىكى نەپىقىگە ئېرىشكىلى بولامدۇ؟ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى ۋە ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر بولغان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىڭلار. چۈنكى ئۇ، دەۋەتى ۋە شاپائىتىنى ئۈممىتى ئۈچۈن تەييارلىدى. ئۇنىڭ قەۋمى ئۇنىڭغا كۆپ قېتىم ئازار بەردى ھەتتا ئۇنىڭ پېشانىسىنى يېرىۋەتتى، مۇبارەك چىشىنى سۇندۇرىۋەتتى. ئۇنى ساراڭغا چىقاردى. ھالبۇكى، ئۇ بولسا شەرەپلىك ۋە ئىپتىخارلىق ئۇلۇغ بىر پەيغەمبەر ئىدى. ئۇلارنىڭ كەچۈرگۈسىز دەرىجىدىكى زالىملىقى ۋە تۆھمەتلىرىگە قارشى، يۈسۈپ ئەلەيھىسسالامنىڭ قېرىنداشلىرىغا ئېيتقان، «ئەمدى سىلەرنىڭ يۈزۈڭلارغا سېلىشنىڭ ئورنى يوقتۇر. راخمان ۋە رەھىم بولغان جانابى ئاللاھ، سىلەرنى ئەپۇ قىلسۇن!» مەنىسىدىكى ئايەت بىلەن جاۋاپ بەردى. ئەيسا ئەلەيھىسسالام، سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ پەزىلەتلىرىنى سۆزلەپ بېرىشى بىلەن ھەممىيلەن ئۇنىڭ يېنىغا بېرىشقا ئىنتىلىدى. ئۇلار دەرھال مۇھەممەت سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ قېشىقا كېلىشتى ۋە: سەن ئاللاھنىڭ ھەبىبى بولىسەن، ھەبىب بولسا، ۋاستىلارنىڭ ئەڭ پايدىلىق بولغىنى، بىزگە شاپائەت قىلغىن! چۈنكى پەيغەمبەرلەرنىڭ بىرىنچىسى بولغان ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا باردۇق. بىزنى نوھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئەۋەتتى. نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بارساق، بىزنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئەۋەتتى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بارساق، بىزنى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئەۋەتتى. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بارساق، بىزنى ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا ئەۋەتتى. ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بارساق، سىزنىڭ يېنىڭىزغا ئەۋەتتى. يا رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم! سەندىن باشقا بارىدىغان يېرىمىز يوقتۇر. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: ئاللاھ تائالاھ روخسەت بەرسە ۋە رازى بولسا، سىلەرگە شاپائەت قىلىمەن، دىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سۇرادىكاتى جەلال-جالال پەردىسى قېشىغا بېرىپ ئاللاھ تائالاھتىن روخسەت سورايدۇ. ئۇنىڭغا روخسەت بېرىلگەندىن كېيىن پەردىلەر ئېچىلىدۇ. ئەرىش ئاللاھقا كىرىدۇ. سەجدىدىگە باش قويۇپ، مىڭ يىل سەجدىدە قىلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ئاللاھ تائالاھقا شۇنداق بىر ھەمدۇ-سانا ئوقۇيدىكى، ئالەم يارىتىلغاندىن تارتىپ تا بۇ كۈنگىچە ھېچكىم بۇنداق ھەمدۇ-سانا ئوقۇپ باقمىغان ئىدى. بەزى مەشھۇر ئالىملار، ئاللاھ تائالاھ ئالەملەرنى ياراتقاندا، ئۆزىگە مۇشۇنداق شەكىلدە ھەمدۇ-سانا ئوقۇشنى بۇيرىغان ئىدى، دەپ بايان قىلغان ئىدى.

مەھشەردە ئىنسانلارنىڭ ئەھۋالى تەسەۋۋۇر قىلغۇسىز دەرىجىدە ناچارلىششقا باشلايدۇ، جاپا-مۇشەققەتى ھەسسىلەپ ئارتىدۇ. ئىنسانلار دۇنيادا ئىكەن، ئاچكۆزلۈك بىلەن ساقلىغان ماللىرى بويىنىغا ئېسىلغان بولىدۇ. تۆگە زاكىتىنى بەرمىگەنلەرنىڭ بويىنىغا تۆگە باغلىنىدۇ، ئۇ يۈكلەر ئېغىرلاشقانسىرى ئۇلار ئېچىنىشلىق ۋارقىرىشقا باشلايدۇ، ئۇلارنى چوڭ تاغلار بېسىۋالغاندەك ھالەتكە كېلىدۇ. كالا-قوي زاكاتىنى بەرمىگەنلەرمۇ بۇ ئازاپقا دۇچار بولىدۇ. بۇ ئازاپلىق نالە ئاۋازلىرى ئاسماننى تىترىتىۋېتىدۇ.[337]

دېھقانچىلىق زاكاتلىرىنى بەرمىگەنلەرگە بولسا، بويىنىغا زىرائەتلەر ئېسىلغان بولىدۇ، قايسى خىل زىرائەتنىڭ زاكاتىنى بەرمىگەن بولسا، ئۇنىڭدىن يۈكلەر بويىنىغا ئېسىلىدۇ. بۇغداي بولسا، بۇغداي. ئارپا بولسا، ئارپا ئېسىلغان بولىدۇ. بۇ يۈكلەرنىڭ ئېغىرلىقىدىن، ئاللا-تۇۋۋا قىلىشىپ ۋارقىراشقا باشلايدۇ.

ئالتۇن-كۆمۈش ۋە باشقا تۈردىكى پۇل زاكاتلىرىنى بەرمىگەنلەر بولسا، دەھشەتلىك بىر يىلان ھۇجۇم قىلىدۇ. ئۇلار قورقۇشۇپ: بۇ نىمە كارامەت دىگەن ۋاقىتتا بولسا، پەرىشتىلەر: بۇلار سىلەر دۇنيادا ئىكەن بەرمىگەن زاكاتلىرىڭلار، دەيدۇ. بۇ دەھشەتلىك ئەھۋاللار ئالى ئىمران سۈرىسىنىڭ 180-ئايىتىدە، «دۇنيادا پىخسىقلىق قىلىپ بەرمىگەنلىرى، قىيامەت كۈنى بويۇنلىرىغا ئېسىلىدۇ» مەنىسىدە بىلدۈرۈلگەن ئىدى.

---

[337] مۇسلىم، «ئىمام»، 399؛ تىرمىزى، «شىفەتۇل-قىيامە»، 10؛ ئىبنى ماجە، «زۈھىت»، 37؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، I، 4.

باشقا بىر پىرقىدا بولسا، ئەۋرەت يەرلىرىدىن قان-يىرىڭ ئاقىدۇ. ئۇلارنىڭ سېسىق پۇرىقىدىن ئەتراپىدىكىلەر يىرگىنىدۇ. بۇلار زىنا قىلغانلار ۋە هارام يىگەنلەردۇر.

باشقا بىر پىرقىدا بولسا، دەرەخ شاخلىرىغا ئېسىلغان بولىدۇ، بۇلار دۇنيادا لىۋاتا (ئەرلەر بىلەن ئەرلەرنىڭ جىنسى مۇناسىۋەت قىلىشى) قىلغانلاردۇر.

باشقا بىر پىرقىدا بولسا، تىللىرى ئاغىزلىرىدىن چىقىپ مەيدىلىرىگە ساڭگىلاپ قالغان تولىمۇ يىرگىنىشلىك بىر هالەتتە تۇرىشىدۇ. ئىنسانلار ئۇلارنى كۆرۈشتىن يىرگىنىدۇ، بۇلار يالغان سۆزلىگەن ۋە غىۋەت قىلغان كىشىلەردۇر.

باشقا بىر پىرقىدا بولسا، قورساقلىرى يوغان تاغلاردەك پومپايغان كىشىلەردۇر. بۇلار دۇنيادا ئىكەن، هىچقانداق زۆرۈرىيەت بولمىغان ئەهۋالدىمۇ ئۆسۈم ئالغان ۋە ئۆسۈم يىگەنلەردۇر. بۇنداق يامان گۇناهلارنى قىلغانلار يامان ئاقىۋەتلەرگە قالىدۇ.

ئاللاه تائالاه: «يا مۇهەممەت! بېشىڭنى سەجدىدىن كۆتۈرگىن، قېنى سۆزلىگىن، ساڭا روخسەت بېرىلدى، شاپائەت قىلغىن، دۇئارىڭ قوبۇل بولىدۇ» دەپ خىتاپ قىلىدۇ. بۇ سۆزنى ئاڭلىغان سالللاهۇ ئەلەيهى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز: «يا رەببى! قۇللارىنىڭ ئارىسىدىن ياخشى ۋە يامانىنى ئايرىغىنكى، ئۇلار بەك ئۇزۇن ساقلاپ كەتتى. ئۇلارنىڭ هەر بىرى گۇناهلىرى سەۋەبىدىن ئاراسات مەيدانىدا رەزىل ۋە رەسۋا بولدى» دەيدۇ. بىر نىدا كېلىپ، «شۇنداق، يا مۇهەممەت!» دەيدۇ. جانابى ئاللاه جەننەتكە ئەمىر قىلىپ، هەر خىل زىننەتلەر بىلەن زىننەتلەيدۇ ۋە ئاراسات مەيدانىغا كەلتۈرىدۇ. ئۇ قەدەر خۇش پۇراق بولۇپ، بەش يۈز يىللىق يولدىن پۇرىقى بىلىنىدۇ. بۇ هالدىن قەلبلەر راهەتلەيدۇ. روهلار تىرىلىدۇ. (كاپىرلار، دىنىدىن چىققانلار، مۇسۇلمانلارنى زاڭلىق قىلغانلار، ياشلارنى ئالداپ ئىماندىن چىقارغانلار) يامان ئىشلارنى قىلغانلار، ناچار كىشلەر بۇ پۇراقنى پۇرالمايدۇ.

مەهشەردە جانابى ئاللاه، جەننەتنى ۋە دوزاقنى ئېلىپ كېلىشنى ئەمىر قىلىدۇ. ئۇ ۋاقىت دوزاقنىڭ ۋارقىرىشى، شاۋقۇنى ۋە ئوت چېچىشى پۈتۈن ئاسماننى قاپقارا قىلىۋەتكىدەك دەهشەتلىك تۇمانى باردۇر. ئۇنىڭ گۈمبۈرلىگەن ئاۋازى ۋە يۇقىرى دەرىجىدىكى ئىسسىقلىقنى ئويلاپ يېتىش مومكىن ئەمەس. هەر كىشىنىڭ پۇتلىرى كېسىۋېتىلگەندەك تۇرغان يېرىدە ئولتۇرۇپلا قالىدۇ. هەتتا پەيغەمبەرلەرمۇ ئۆزلىرىنى تۇتالماي قالىدۇ. هەزرەتى ئىبراهىم، هەزرەتى مۇسا، هەزرەتى ئەيسا ئەرشى ئاللاهقا ئېسىلىپ قالىدۇ. ئىبراهىم ئەلەيهىسسالام، قۇربانلىق قىلغان ئوغلىنى ئۇنتۇپ قالىدۇ، مۇسا ئەلەيهىسسالام قېرىندىشى هارۇن ئەلەيهىسسالامنى ۋە ئەيسا ئەلەيهىسسالامنىڭ ئانىسى بولغان هەزرەتى مەريەمنى ئۇنتۇپ قالىدۇ. ئۇلارنىڭ هەر بىرى، «يا رەببى! بۈگۈن نەپسىمدىن باشقا هىچقانداق نەرسە تەلەپ قىلمايمەن» دەيدۇ.

مۇهەممەت ئەلەيهىسسالام بولسا، «ئۈممىتىمگە سالامەتلىك ۋە نىجات يولى بەرگىن!» دەيدۇ. ئۇ يەردە ئۇنىڭغا توسقۇنلۇق قىلىدىغان هىچقانداق نەرسە چىقمايدۇ. چۈنكى ئاللاه تائالاه بۇ توغۇرلۇق خەۋەر بېرىپ، جاسىيە سۈرىسىنىڭ يىگىرمە سەككىزىنچى ئايىتىدە: «هەر ئۈممەتنى، تىز پۈككەن هالدا جانابى هەقنىڭ ئالدىدا تىزلىنىپ ئولتۇرغانلىقىنى كۆرىسەن. هەر بىرى، دۇنيادا قىلغان ئەمەللىرىنىڭ هېساب-كىتابىنى بېرىدۇ...» دەپ بۇيرىغان (مەنىسى).

ئاللاه تائالاه، مۈلك سۈرىسىنىڭ سەككىزىنچى ئايىتىدە: «غەزەپ ۋە شىددەتتىن كۆپلىكىدىن، ئانار ئوتتۇرىدىن ئىككىگە بۆلۈنۈپ كەتكىدەك بولىدۇ» دەپ بۇيرىغان (مەنىسى). بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سالللاهۇ ئەلەيهى ۋەسسەللەم، ئوتتۇرغا چىقىپ، دوزاقنى توساپ توختىتىدۇ ۋە «خور ۋە رەزىل بولۇپ ئارقاڭغا قايىت! تا، سېنىڭ ئەهلىڭ ساڭا گۇرۇھ بولۇپ كەلگەن ۋاقىتقىچە بۇ يەرگە يېقىنلاشما!» دەيدۇ. دوزاق ئۇنىڭغا: «يا مۇهەممەت! ماڭا يول قويغىن، چۈنكى مەن ساڭا چېقىلمايمەن» دەيدۇ. ئەرىش ئاللاهتىن: «ئەي دوزاق! مۇهەممەت ئەلەيهىسسالامنىڭ سۆزىنى ئاڭلا، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغىن» دەپ ئاۋاز كېلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن رەسۇلۇللاه ئەپەندىمىز، دوزاقنى ئۇزاقلاشتۇرۇپ، ئەرىش ئاللاهنىڭ سول تەرىپىدىكى بىر يەرگە ئورۇنلاشتۇرىدۇ. مۇشىرىكلەر پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇ مەرهەمىتى ۋە شەپقىتىنى بىر-بىرىسىگە يەتكۈزىدۇ. ئازىراق بولسىمۇ خاتىرجەم بولىدۇ. ئەنبىيا سۈرىسىنىڭ 107-ئايىتىدە: «سېنى ئالەملەرگە رەهمەت قىلىپ ئەۋەتتۇق» دەپ بۇيرۇلغان ئىدى[338] (مەنىسى).

قىسقىسى رەسۇلۇللاه ئەپەندىمىز، ئالتە يەردە شاپائەت تىلەيدۇ. بىرىنچىسى: ماقامى ماخمۇت دىگەن شاپائىتى بىلەن پۈتۈن ئىنسانلارنى مەهشەردە ساقلاش ئازابىدىن قۇتۇلدۇرىدۇ. ئىككىنچىسى: ئۇنىڭ شاپائىتى ئۇرغۇن كىشىنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە سەۋەپ بولىدۇ. ئۈچۈنچىسى: ئازاپ چېكىشكە لايىق بولغانلارنىڭ ئازاپتىن قۇرتۇلىشىغا شاپائەتچى بولىدۇ. تۆتىنچىسى: گۇناهى كۆپ بولغان مۆمىنلەرنى دوزاق ئازابىدىن قۇتۇلدۇرىدۇ. بەشىنچىسى: گۇناهلىرى بىلەن ساۋاپلىرى تەڭ كېلىپ قېلىپ، ئارافات دىگەن يەردە

---

[338] مۇسلىم، «ئىمام»،399؛ تىرمىزى، «شىفەئۇل-قىيامە»،10؛ ئىبنى ماجە،«زۇهىت»،37؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، I،4؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:220.

ساقلاشقا مەجبۇر قالغانلارنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە شاپائەتچى بولىدۇ. ئالتىنچى: جەننەتلىك بولغانلارنىڭ دەرىجىسىنىڭ ئۆسىشى ئۈچۈن شاپائەت تىلەيدۇ.

# مۆجىزىلىرى

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان ئىسپاتلارنى ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ. ئاللاھ تائالاھ: «سەن بولمىغان بولساڭ ئالەملەرنى ياراتمىغان بولاتتىم»[339] دەپ بۇيرىغان ئىدى. پۈتۈن كائىناتتىكى شەيئىلەر ئاللاھ تائالاھنىڭ بىرلىكىنى بىلدۈرگەندەك، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭ يۇقىرى مەرتىۋىسىنى كۆرسىتىپ تۇرماقتا. ئۈممىتىنىڭ ئەۋلىيالىرىدا ھاسىل بولغان كارامەتلەرمۇ ئۇنىڭ مۆجىزىلىرىدۇر. چۈنكى كارامەتلەر ئۇنىڭغا ماھىل بولغانلارغا، ئۇنىڭ ئىزىدىن ماڭغانلارغا نېسىپ بولماقتا. ھەتتا پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۇنىڭ ئۈممىتى بولۇشنى ئارزۇ قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن، ئەڭ توغرىسى پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ئۇنىڭ نۇرىدىن يارىتىلغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ مۆجىزىلىرىمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مۆجىزىسى بولۇپ ھېساپلىنىدۇ.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىلىرىنى، ئۈچ باسقۇچقا بۆلۈپ كۆرىۋېلىشقا بولىدۇ. بىرىنچىسى: مۇبارەك روھى يارىتىلغاندىن باشلاپ، پەيغەمبەرلىكى بىلدۈرۈلگەن ۋاقىتتۇر. ئىككىنچىسى: پەيغەمبەرلىك ھاياتىدىن تاكى ئۇ ۋاپات بولغىچە بولغان ۋاقىت كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئۈچىنچىسى: ۋاپاتىدىن قىيامەت كۈنىگىچە يۈز بەرگەن ۋەقەلەر ۋە بولغۇسى ئىشلاردۇر.

[339] سۈيۇتى، ئەل لەئالى-مەسنۇئا، 272،I؛ ئاجلۇنى، كەشفۇل-ھافا، 164،II؛ ئالى ئەلقارى، شەرھۇش-شىفا، 6،I.

بىرىنچى باسقۇچ بولسا، ئىرخاس دەپ ئاتىلىدۇ. كۆز بىلەن كۆرگىلى بولىدىغان ۋە كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان پەقەت ئەقىل بىلەن تەسەۋۋۇر قىلىپ بىلگىلى بولىدىغان دەپ، ئىككى تۈرگە بۆلىنىدۇ.

ئىككىنچى باسقۇچتىكى مۆجىزىلەر ئۈچ مىڭ ئەتراپىدا بولۇپ، بۇلاردىن مەشھۇر بولغانلىرى تۆۋەندىكىچە:

بىرىنچى- مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ چوڭ مۆجىزىسى قۇرئان-كەرىمدۇر. تا بۇ كۈنگىچە ياشاپ ئۆتكەن پۈتۈن شائىرلار، ئەدەبىياتچىلار، قۇرئان-كەرىمنىڭ يېزىلىش ئۇسلۇبى ۋە مەنە جەھەتتىكى ئۈستۈنلىكىدە، ئاجىزلىق ۋە ھەيرانلىق ئىچىدە قالغانلىقىدۇر. ھەتتا بىر ئايەت كەرىمنىڭ ئوخشىشىنى يازالمىغانلىقىدۇر. ئۇنىڭ بايان قىلىش ئۇسۇلى ۋە سۆز قابىلىيىتى ئىنسانىنىڭ سۆز شەكلىگە ئوخشىمايدۇ. ئۇنىڭدىن بىر سۆز چىقىرىلسا ياكى بىر سۆز قوشۇپ قويۇلسا مەنىسى ۋە گۈزەللىكى بۇزىلىدۇ. بىر سۆزنىڭ ئورنىغا باشقا بىر سۆزنى قويسىمۇ گۈزەللىكى بۇزىلىدۇ. يېزىلىش شەكلى ئەرەپ شائىرلىرىنىڭ يېزىش شەكلىگە ئوخشىمايدۇ. بۇرۇن بولغان ۋە كەلگۈسىدە بولىدىغان نۇرغۇن ۋەقەلەردىن خەۋەر بەرگۈچىدۇر. ئۇنى ئوقۇغانلار ۋە ئاڭلىغانلار، ئۇنىڭدىن مېھرىنى ئۈزەلمەيدۇ. ھېرىپ كەتسىمۇ زېرىكمەيدۇ. ئۇنى ئاڭلاش ۋە ئوقۇشنىڭ، غەملەردىن خالاس قىلىدىغانلىقى نۇرغۇن ئەمەلىيەتلەردىن ئۆتكەندۇر. ئۇنى ئاڭلىغاندا قەلبىگە قورقۇ چۈشۈپ بۇ سەۋەپتىن جېنىدىن جۇدا بولغانلارمۇ بولغان ئىدى. نۇرغۇن ئىسلام دۈشمەنلىرى قۇرئان-كەرىمنى ئاڭلاپ، يۈرەكلىرى يۇمشاپ ئىمان ئېگىسى بولغان ئىدى.

ئىككىنچىسى-بىر كۈنى تاغىسى ئاببىاسنىڭ ئۆيىگە بېرىپ، تاغىسىنى ۋە جىيەنىنى يېنىغا ئولتۇرغۇزۇپ، «يا رەببى! بۇ تاغامنى ۋە ئائىلە-تاۋاباتلىرىمنى مۇھاپىزەت قىلغىنىمدەك، سەنمۇ، ئۇلارنى دوزاق ئوتىدىن ساقلىغىن!» دىدى. ئۆينىڭ تاملىرىدىن ئۈچ قېتىم ئامىن جاۋابى كەلگەن ئىدى.[340]

ئۈچىنچى-بىر كۈنى قولىدا بۇت كۆتۈرۈۋالغان بىرسىگە: بۇت ماڭا گەپ قىلسا، ئىمان ئېيتامسەن؟ دىدى. ئۇ كىشى: مەن بۇ بۇتقا ئەللىك يىل بولدى ئىبادەت قىلىۋاتىمەن، ماڭا بىر ئېغىز گەپ قىلمىدى، ساڭا قانداقمۇ گەپ قىلسۇن، دىدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام: ئەي بۇت! مەن كىم؟ دىدى. بۇت: سەن ئاللاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرى، دېيىشى بىلەن، ئۇ كىشى دەرھال ئىمانغا كەلدى.

تۆتىنچى-رەسۇل ئەكرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، يايلاقتا كېتىپ بارغاندا، ئۈچ قېتىم «يا رەسۇلۇللاھ» ئاۋازىنى ئاڭلىدى. ئاۋاز چىققان تەرەپكە قارىشى بىلەن باغلاقلىق تۇرغان بىر كېيىكنى كۆردى. يېنىدا بىر كىشى ئۇخلاۋاتاتتى. كېيىك ئۇنىڭغا: بۇ ئوۋچى مېنى تۇتىۋالدى، قارشى تەرەپتىكى دۆڭلۈكتە ئىككى بالام بار. مېنى قويىۋەتسەڭ، ئۇلارغا سۈت بېرىپ ئاندىن كېلەي، دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام: سۆزۈڭدە تۇرامسەن! دىدى. كېيىك: ئاللاھقا قەسەم قىلايكى ۋەدەمدە تۇرىمەن، ئەگەر قايتىپ كەلمىسەم، ئاللاھنىڭ ئازابىغا ئۇچراي، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، كېيىكنى قويۇپ بەردى، كېيىك ئۇزۇن ئۆتمەي قايتىپ كەلدى. ئۇ كىشىمۇ ئويغۇنۇپ: يا رەسۇلۇللاھ! ماڭا بىر ئەمرىڭىز بارمۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بۇ كېيىكنى قويۇپ بەرگىن، دىدى. ئۇ كىشى كېيىكنى قويىۋەتتى. كېيىك: ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرىدۇر، دىگەندىن كېيىن ئۇچقاندەك يۈرۈپ كەتتى.

بەشىنچى-تىرمىزى ۋە نەسائىنىڭ «سۈنان» دىگەن كىتابىدا، ئىككى كۆزى قارىغۇ بىر كىشى كېلىپ: يا رەسۇلۇللاھ! دۇئا قىلغىن، كۆزلىرىم ئېچىلسۇن، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئۇنىڭغا مۇكەممەل شەكىلدە تاھارەت ئالغاندىن كېيىن، «يا رەببى! ساڭا يالۋۇرىمەن، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنى ئارىمىزغا قويۇپ، سەندىن تىلەيمەن. ئەڭ ياخشى كۆرگەن پەيغەمبىرىم، ھەزرەتى مۇھەممەت! سېنى ۋاستە قىلىپ، رەببىمگە يالۋۇرىمەن. سېنىڭ خاتىرەڭ ئۈچۈن دۇئارىمنىڭ قوبۇل بولىشىنى تىلەيمەن. يا رەببى! بۇ ئۇلۇغ پەيغەمبەرنى ماڭا شاپائەتچى قىلغىن! ئۇنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن دۇئارىمنى قوبۇل قىلغىن!» دېگەن دۇئانى ئوقۇشنى ئېيتتى. ئۇ كىشى تاھارەت ئېلىپ بۇ دۇئانى قىلغاندىن كېيىن، كۆزلىرى ئېچىلدى. مۇسۇلمانلار بۇ دۇئانى ھەر زامان ئوقۇشنى ئادەت قىلغان ۋە تىلەكلىرىگە يەتكەن ئىدى.

ئالتىنچى-بىر ئايال، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھەسەل ھەدىيە قىلدى. پەيغەمبىرىمىز ھەدىيەتنى قوبۇل قىلىپ، قاچىسىنى قايتۇرۇپ بەردى. ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇدرىتى بىلەن بوش قاچا قايتىدىن ھەسەل بىلەن تولدى. ئۇ ئايال قايتا كېلىپ: يا رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ نېمە گۇناھىم بار، ھەدىيەمنى نىمە ئۈچۈن قوبۇل قىلمىدىڭىز؟ دىدى. پەيغەمبەر: ھەدىيەڭنى قوبۇل قىلدۇق، سەن كۆرگەن ھەسەل ئاللاھ تائالاھنىڭ سېنىڭ ھەدىيەڭگە بەرگەن بەرىكىتىدۇر، دىدى. ئايال خوشال بولغان ھالدا ئۆيىگە قايىتتى ۋە بالاي-ۋاقىسى بىلەن ئايلار بويى بۇ ھەسەلنى يىدى. ھېچ ئازلاپمۇ قويمىغان ئىدى. بىر كۈنى خاتالىشىپ ھەسەلنى باشقا بىر قاچىغا يۆتكەپ قويىدى. ئۇ قاچىدىن

---

[340] ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، IX،226؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، XXVI،311.

يىگەندىن باشلاپ ھەسەل تۆگەپ كەتتى. بۇنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بىلدۈردى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەگەر ئۇلار ئۇ قاچىدىن يۆتكىمىگەن بولسا، ھاياتى بويىچە ئۇ ھەسەلدىن يىگەن بولاتتى، دىدى.

يەتتىنچى- ئۈممىتىدىن نۇرغۇن كىشىنىڭ دىڭىز يولى بىلەن ئۇرۇشقا بارىدىغانلىقىنى ۋە ساھابىلەردىن بولغان ئۈممۈ خىرام ئىسىملىك خانىمنىڭ ئۇرۇشتا بولىدىغانلىقىنى خەۋەر قىلغان ئىدى. ھەزرىتى ئوسمان خەلىپە بولغان ۋاقىتتا، مۇسۇلمانلار كېمە بىلەن قىبرىس ئارىلىغا بېرىپ ئۇرۇش قىلدى. بۇ خانىممۇ ئۇرۇشقا قېتىلغان بولۇپ، بۇ يەردە شېھىت بولدى.[341]

سەككىزىنچى-ھەزرىتى مۇئاۋىيەگە: «بىر كۈنى ئۈممىتىمگە ھاكىم بولساڭ، ياخشىلىق قىلغانلارغا مۇكاپات بەرگىن! يامانلىق قىلغانلارنى ئەپۇ قىلغىن!» دىدى. ھەزرىتى مۇئاۋىيە، ھەزرىتى ئوسمان ۋە ھەزرىتى ئۆمەر زامانىدا، شامدا يىگىرمە يىل ۋالى بولدى. كېيىن يەنە يىگىرمە يىل خەلىپە بولدى.

توققۇزىنچى-ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس، ئانىسىغا: «سېنىڭ بىر ئوغلۇڭ بولىدۇ، تۇغۇلغاندا مېنىڭ قېشىمغا ئېلىپ كەلگىن!» دىدى. كېيىن ئۇنىڭ يېنىغا ئېلىپ كەلدى، ئۇ بۇۋاقنىڭ قۇلىقىغا ئەزان ئوقىدى ۋە ئاغزىنىڭ سۈيىنى سۈركىدى. ئىسمىنى ئابدۇللاھ قويۇپ، ئانىسىغا قايتۇرۇپ بەردى ۋە «ئۇ خەلىپەلەرنىڭ دادىسى!» دىدى. بۇۋاقنىڭ دادىسى بولغان ھەزرىتى ئابباس ئەھۋالدىن خەۋەر تېپىپ ئۇنىڭ قېشىغا كېلىپ ئەھۋال سورىدى. ئۇ: «شۇنداق، بۇ بۇۋاق خەلىپىلەرنىڭ دادىسى، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا، مەرىت، توغرا يولدا ماڭغان ۋە ئەيسا ئەلەيھىسسالام بىلەن ناماز قىلىدىغان بىر كىشى بولىدۇ» دىدى. راسىت دىگەندەك ئابباسى دۆلىتىنىڭ بېشىغا نۇرغۇن خەلىپىلەر كەلدى. بۇلارنىڭ ھەممىسى ئابدۇللاھ بىن ئابباسنىڭ نەسەبىدىن بولدى.

ئونىنچى-تاغىسىنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھ بىن ئابباسنىڭ پىشانىسىگە مۇبارەك قولىنى قويۇپ، «يا رەببى! ئۇنى دىنى ئالىم قىلغىن، ھېكمەت ئېگىسى قىلغىن، قۇرئان كەرىمنىڭ ھەقىقەتلىرىنى ئۇنىڭغا ئېھسان قىلغىن!» دىدى. ئابدۇللاھ بىن ئابباس، ئۇنىڭدىن كېيىن نۇرغۇن بىلىملەردىن ۋە ھەدىس، تەپسىر ۋە دىنى ھوقۇقلاردا ئۇ زامانىنىڭ يۇلتۇزلىرىدىن بىرسى بولدى. ساھابىلەر ۋە ساھابىلارنى كۆرگەنلەر نۇرغۇن نەرسىلەرنى ئۇنىڭدىن ئۆگەندى. تەرجىمانۇل قۇرئان، باھرۇلئىلىم ۋە رەئىسۇلمۇفەسسەرىن ئىسىملىرى بىلەن مەشھۇر بولدى. ئىسلام دۆلەتلىرى ئۇنىڭ ئوقۇغۇچىلىرى بىلەن تولدى.[342]

ئون بىرىنچى-ئۇ، خىزمەتچىلىرىدىن ئەنەس بىن مالىكقا: «يا رەببى! ئۇنىڭ مال-دۇنياسىنى ۋە بالاي-ۋاقىسىنى كۆپ قىلغىن. ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلغىن، گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلغىن!» دۇئاسىنى ئوقىدى. كۈنلەرنىڭ ئۆتىشى بىلەن ئۇنىڭ مال-دۇنياسى كۆپەيدى. باغ-ۋارانلىرى كۆپىيىپ مىۋە بېرىشكە باشلىدى. نۇرغۇن بالىسى بولدى. 110 ياش ياشىدى. ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا: «يا رەببى! ھەبىبىڭنىڭ ماڭا قىلغان دۇئالىرىنىڭ ئۈچىنى قوبۇل قىلدىڭ ۋە ماڭا ئېھسان قىلدىڭ، تۆتىنچىسى بولغان، گۇناھلىرىمنىڭ ئەپۇ قىلىنىشى ئەجىبا قانداق بولىدۇ، دېيىشى بىلەن، «تۆتىنچىسىنمۇ قوبۇل قىلدىم خاتىرجەم بول!» دىگەن ئاۋازنى ئاڭلىدى.

ئون ئىككىنچى-ھىجرەتنىڭ ئۈچىنچى يىلىدا، كاتتان ئۇرشىدا بىر دەرەخنىڭ تېگىدە يالغۇز ياتقانىدا، داسۇر ئىسىملىك بىر پالۋان كاپىر قولىدا قىلىچ تۇتقان ھالدا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ: سېنى مەندىن كىم قۇتقۇزالايدۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئالللاھ تائالاھ قۇتقۇزىدۇ، دىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئىنسان شەكلىدە كېلىپ ئۇنىڭ مەيدىسىگە ئۇردى. ئۇنىڭ قولىدىن قىلىچ چۈشۈپ كەتتى. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام قىلىچنى قولىغا ئېلىپ: سېنى مەندىن كىم قۇتقۇزىدۇ؟ دىدى. ئۇ پالۋان: مېنى سەندىن باشقا ھىچكىم قۇتقۇزالمايدۇ، دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنى ئەپۇ قىلىپ قويىۋەتتى. ئۇ ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولدى ۋە نۇرغۇن كىشىنىڭ مۇسۇلمان بولىشىغا سەۋەپچى بولدى.[343]

ئون ئۈچىنچى-رەسۇل ئەلەيھىسسالام، بىر كۈنى تاھارەت ئېلىپ، مەسىلىرىدىن بىرىنى كىيىپ ئىككىنچىسىگە قول ئۇزاتقانىدا، بىر قۇش مەسىنى چىشلەپ ئاسمانغا ئاتتى. ئىچىدىن بىر يىلان يەرگە چۈشتى. بۇ ۋەقەدىن كېيىن، ئاياق كىيگەندە ئىچىنى سىلكىۋىتىپ كىيىش سۈننەت بولدى.

ئون تۆتىنچى-ھەزرىتى ئەنەس: «رەسۇلۇللاھنىڭ يۈزىنى سۈرتىدىغان بىر لۆڭگىسى بار ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن يۈزىنى ئېيتاتتى. كىر بولغاندا ئوتقا قوياتتى. كىرلەر كۆيىسمۇ لۆڭگە كۆيۈپمۇ قويمايتتى. پاك-پاكىز ھالغا كېلەتتى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ئون بەشىنچى-ئوھۇت ئۇرۇشىدا، ئەبۇ كاتەدەنىڭ بىر كۆزى چاچىراپ چىقىپ كەتتى. ئۇنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا ئېلىپ كەلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭ كۆزىنى جايىغا سېلىپ قويغاندىن كېيىن، «يا رەببى! ئۇنىڭ كۆزىنى گۈزەل قىلغىن»

---

[341] بۇخارى، «جىھات»، 3؛«ئىستىزان»،41؛ ئەبۇ داۋۇت، «جىھات»، 10؛ تىرمىزى، «فەزائىلۇل-جىھات»، 15؛ نەسائى، «جىھات»، 40؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 423،VI؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 435،VIII.

[342] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 266،I؛ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 365،II؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت،234،XI.

[343] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات،35،II.

دىدى. ئۇنىڭ كۆزى يەنە بىر كۆزىدىنمۇ گۈزەل بولۇپ كەتتى. ئەبۇ كاتادەنىڭ نەۋرىلىرىدىن بىرى، خەلىپە ئۆمەر بىن ئابدۇل ئەزىزنىڭ قېشىغا كەلگەن ئىدى. «سەن كىم؟» دەپ سورىغاندا، بىر بەيىت ئوقۇپ، رەسۇلۇللاھنىڭ مۇبارەك قولى بىلەن كۆزىنى جايىغا سېلىپ قويغان زاتنىڭ نەۋرىسى ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. خەلىپە ئۇنىڭ سۆزىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا ئالاھىدە مۇئامىلە قىلىپ، ئىزگىن كۈتىۋالدى.

ئون ئالتىنچى-رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، بىر كۈنى قىزى پاتىمەنىڭ ئۆيىگە كېلىپ، قىزىدىن ئەھۋال سورىدى. ھەزرىتى پاتىمە: جېنىم دادا! بالىلىرىمىز بىلەن بىر نەرسە يېمىدۇق، ئاچلىقتا سەۋرى قىلىپ ئولتۇردۇق، ماڭا بەربىر، لېكىن ھەسەن بىلەن ھۈسەيىنگە ئىچىم ئاغرىيدۇ، دىدى. بۇنى ئاڭلىغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: ئەي پاتىمە! جېنىم قىزىم! ساڭا ئۈچ كۈن بولغان بولسا، ماڭا تۆت كۈن بولدى، دىدى. پەيغەمبىرىمىز، مۇبارەك نەۋرىلىرىنىڭ ئاچ قورساق ئىكەنلىكىنى ئاڭلاپ كۆڭلى بۇزۇلدى...

ھەزرىتى ئالى، مۇبارەك ئوغۇللىرىنىڭ قورسىقىنى تويغۇزۇش ئۈچۈن ئىش ئىزدەپ يولغا چىقتى. مەدىنىدىن ئايرىلغان ۋاقىتتا، قۇدۇق بېشىدا تۆگىلىرىنى ماختاپ سېتىۋاتقان بىرسىگە يولۇقتى. ئۇنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئەي ئەرەپ! تۆگىلىرىڭنى سۇغۇرۇشقا بىر كىشى لازىممۇ؟ دىدى. سەھرالىق ئەرەپ: شۇنداق، سەن تۆگىلىرىمنى سۇغارساڭ، ھەر بىر چېلەك سۇ ئۈچۈن ئۈچ تال خورما بېرىمەن، دىدى. ھەزرىتى ئالى ماقۇل بولۇپ، سۇ تارتىشقا باشلىدى. توققۇز چېلەك سۇ تارتتى. تۇيۇقسىز ئارقان ئۈزۈلۈپ كېتىپ چېلەك قۇدۇققا چۈشۈپ كەتتى. بۇنى كۆرگەن تەلەيسىز سەھرالىق ئەرەپ، ئاچچىقىنى باسالماي ھەزرىتى ئالىنىڭ يۈزىگە بىر شاپلاق ئۇردى. سەككىز چېلەك سۇ ئۈچۈن يىگىرمە تۆت تال خورما بەردى. بۇنىڭدىن كۆڭلى يېرىم بولغان ھەزرىتى ئالى، قولىنى قۇدۇققا ئۇزىتىپ ئىچىدە قالغان چېلەكنى چىقاردى ۋە ئۇ يەردىن ئايرىلدى.

سەھرالىق ئەرەپ ھەيران قالغان ئىدى. ئۇنىڭ قولى قانداقمۇ بۇ قەدەر چوڭقۇر قۇدۇقنىڭ ئاستىغا يەتسۇن؟!... ئەجىبا بۇ كىشى كەلگۈسىدە كېلىدىغان ئۇلۇغ ئادەملەردىنمۇ؟ بۇ خىياللارنى قىلىپ ھەيرانلىقتا قالغان سەھرالىق، «ئۇنىڭ پەيغەمبەرى ھەق پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭغا ئىشەندىم» دىدى. بىر ئاز بۇرۇن قىلغان قىلمىشىغا يەتكۈچە پۇشايمان قىلدى. ئۇ: «ئۇنداق ئۇلۇغ كىشىگە ئۇرۇلغان قوللار كېسىلسۇن، سۇندۇرۇپ تاشلىنىشى كېرەك» دېگىنىچە، قىلىچىنى بېلىكىگە ئۇردى... ئۇ مەقسىتىگە يەتكەن ئىدى.

قاتتىق ئاغرىق ھېس قىلدى، ئەمما كۆڭلى راھەتلەنگەن ئىدى. كېسىك قولىنى كۆتۈرۈپ مەسچىت نەبىگە كەلدى. ئاسخابى كېرەمدىن پەيغەمبەرنىڭ قەيەردە ئىكەنلىكىنى سورىدى. قىزىنىڭ قېشىغا كەتكەنلىكىنى بىلدۈردى. ھەزرىتى پاتىمەنىڭ ئۆيىگە قاراپ چاپتى.

ئۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، نەۋرىلىرىنى تىزىغا ئولتۇرغۇزۇپ ئۇلارغا خورما يىگۈزىۋاتاتتى. سەھرالىق ئەرەپ قىلغان قىلمىشىدىن ئۆزىنى ئەيىپلەپ، كۆزلىرىدىن بۇلدۇقلاپ ياش ئاقاتتى. بۇ ھالى بىلەن ھەزرىتى پاتىمەنىڭ ئىشىكىنى قاقتى. ئىشىك ئېچىلىشى بىلەن قۇياشتەك نۇر چېچىپ تۇرغان ئالەملەرنىڭ ئەپەندىسى ئالدىغا چىقتى. سەھرالىق ئەرەپ: «ساڭا ئىشەندىم، سەن ئاللاھنىڭ ھەق پەيغەمبىرى! قىلغان ئىشىمغا پۇشايمان قىلدىم. مېنى كەچۈرگىن يا رەسۇلۇللاھ!» دەپ يالۋۇردى.

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز: قولۇڭنى ئىمىگە كەستىڭ، دىدى. سەھرالىق ئەرەپ: ساڭا ئىمان ئېيتقان مۇبارەك بىر يۈزگە ئۇرغانلىقىم ئۈچۈن، بۇ قول بىلەن يۈرۈشكە نومۇس قىلىپ كېسىۋەتتىم... جېنىم ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! دىدى.

مەرھەمەت پەيغەمبىرى، سەھرالىق ئەرەپنىڭ قولىدا كۆتۈرىۋالغان كېسىك قولىنى ئېلىپ، قانلار ئېقىپ تۇرغان بېلىكىگە بىرلەشتۈردى. ئاللاھ تائالاھنىڭ كارامىتى بىلەن كېسىلگەن يەر ئەسلى ھالىتىگە كەلدى. ئاللاھ تائالاھ ھەر نەرسىگە قادىر ۋە ھەر نەرسىگە كۈچى يېتەر.

گۈزەل ئىشلاردا ئۇلۇك يېنىڭ خالايتتى ئالدىدا بولماق،
تاھارەت ئالسا يا كىينىسە ئۇنۇتماس ئۇ كەرەم كانى.

ياتار ئىدى ئۇلۇك يېنى بېسىپ، يۈزىنى قىبلىگە قىلىپ،
قىلار ئىدى ھەر نەپەستە، غەيبىنى سەپەر ئۇ كەرەم كانى.

ئۇخلار ئىدى كۆزلىرى، ھېچ ئۇخلىماس ئۇنىڭ يۈرىكى،
ئەزەلدىن ھۆسنىگە ھەيران ئىدى ئۇ كەرەم كانى.

# ئائىلە-تاۋاباتلىرى

## مۇبارەك ئاياللىرى

رەسۇلۇللاھ سالالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ھەزرىتى خەدىچە ۋالىدەمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، ئىككىنچى قېتىم، ئەللىك بەش يېشىدا ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ قىزى ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز بىلەن توي قىلدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرى بىلەن توي قىلغان ئىدى. ئۇ دۇنياغا سەپەر قىلغۇچە ئۇنىڭ بىلەن سەككىز يىل بىرلىكتە ياشىدى. باشقا نىكاھلىرى بولسا، دىنى ياكى سىياسى سەۋەپلەر، مەرھەمەت ۋە ئېھسان سەۋەبىدىن بولغان ئىدى. باشقا خانىملىرى تۇل ۋە يېشى چوڭ ئاياللار ئىدى. مەسىلەن، مەككىدىكى كاپىرلارنىڭ مۇسۇلمانلارغا سالغان زۇلۇملىرى ئۇچىغا چىققان بىر پەيتتە، ئاسخابى كېرەملەردىن بىر قىسمى خەبەشىستانغا ھىجرەت قىلغان ئىدى. خەبەش پادىشاھى نەجاشى خرىستىيان ئىدى. نەجاشى مۇسۇلمانلاردىن ھەر تۈرلۈك

سوئاللارنى سورىغاندىن كېيىن ئىمانغا كېلىپ، مۇسۇلمانلارغا نۇرغۇن ياخشىلىقلارنى قىلغان ئىدى. ئىمانى سۇس بولغان ئۇبەيدۇللاھ بىن جاھش، كەمبەغەلچىلىكتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن پاپازلارغا ئالدىنىپ، دىنىنى دۇنيا ھاياتىغا سېتىۋەتكەن ئىدى.[344] خانىمى ئۈممى ھەبىبەنى دىنىدىن چىقىشقا زورلىغان تەغدىردىمۇ، بۇ خانىم ئۆلۈمگە ۋە كەمبەغەللىككە رازى ئىكەنلىكىنى ئەمما مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدىن چىقمايدىغانلىقىنى سۆزلىشى بىلەن بۇ خانىمنى قويىۋەتكەن ئىدى. خانىمى يوقسۇزلۇقتىن ئۆلۈم گىردابىغا بېرىپ قالغان ئىدى. ئۇزۇن زامان ئۆتمەي ۋاپات بولغان ئىدى. ئۈممى ھەبىبە ئۇ ۋاقىتتا مەككىدىكى باش ھەربى قوماندان ئەبۇ سوفيانىنىڭ قىزى ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇ ۋاقىتلاردا، قۇرەيش مۇشرىكلىرى بىلەن ھايات-ماماتلىق ئۇرۇشى قىلىۋاتقان ئىدى. ئەبۇ سوفيان بولسا، ئىسلامىيەتنى يوق قىلىش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچى بىلەن جەڭگە ئاتلانغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ، ئۈممى ھەبىبەنىڭ ئىمانىنىڭ كۈچلۈكلىكىنى ۋە ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن كۈلپەتلەرنى ئاڭلاپ، نەجاشىغا مەكتۇپ يېزىپ، «ئۈممى ھەبىبە بىلەن توي قىلىمەن، نىكاھىمنى قىلغىن، ئاندىن ئۇنى بۇ يەرگە ئەۋەتكىن!» دەپ تەلەپ قىلدى. نەجاشى خېلى بۇرۇنلا مۇسۇلمان بولغان ئىدى. ئۇ مەكتۇپنى ھۆرمەت بىلەن ئوقۇغاندىن كېيىن، ئۇ يەردىكى مۇسۇلمانلارنى سارايغا چاقىرىپ مېھمان قىلدى. ھىجرەتنىڭ يەتتىنچى يىلى نىكاھى ئوقۇلۇپ، ھەدىيەلەر ۋە ئېھسانلارغا ئېرىشتى. شۇنىڭ بىلەن ئۈممى ھەبىبە ئىمانى سەۋەبىدىن مۇكاپاتلارغا ئېرىشىپ، ئۇ يەردە باي ۋە خاتىرجەم تۇرمۇشقا ئىگە بولدى. ئۇنىڭ سايىسى بىلەن باشقا مۇسۇلمانلارمۇ خاتىرجەملىككە ئېرىشتى. جەننەتتە ئاياللار ئەرلىرىنىڭ يېنىدا بولىدىغانلىقى ئۈچۈن، جەننەتنىڭ ئەڭ ئۈستۈن دەرىجىسىگە ئېرىشتىكى، دۇنيانىڭ پۈتۈن خوشاللىقلىرى ۋە نېمەتلىرى بۇ خوش-خەۋەر ئالدىدا ئەرزىمەس بولۇپ قالدى. بۇ نىكاھ، ئەبۇ سوفيانىنىڭ كەلگۈسىدە مۇسۇلمان بولىشىغا بىر تەييارلىق ھازىرلىغان ئىدى. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرىۋالىمىزكى، بۇ نىكاھ، رەسۇلۇللاھنىڭ ئەقىللىق ۋە يىراقنى كۆرەرلىكى، مەرھەمەتى ۋە ئېھسانىنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە يۇقىرى ئىكەنلىكىنى كۆرىۋالايمىز.[345]

باشقا بىر مىسال ئالساق، ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ قىزى ھەزرىتى ھاسپا تۇل قالغان ئىدى. ھىجرەتنىڭ ئۈچىنچى يىلى ھەزرىتى ئۆمەر، ھەزرىتى ئابۇبەكرى ۋە ھەزرىتى ئوسمانغا: قىزىمنى نىكاھىڭلارغا ئېلىشنى خالامسىلەر؟ دىدى. ھەر ئىككىسىلا: ئويلىشىپ باقايلى، دىدى. بىر كۈنى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، ئۇ ئۈچى ۋە باشقىلارنىڭ ئالدىدا: يا ئۆمەر! سەن قايسى ئىشقا پەرىشان بولىۋاتىسەن، سەۋەبى نىمە؟ دىدى. ئەينەك قاچا ئىچىدىكى سىياھنىڭ رەڭگى ئاسان كۆرۈنگەندەك، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، باشقىلارنىڭ ئىچىدە نىمە ئويلاۋاتقانلىقىنى بىر قاراپلا بىلىۋالاتتى. بىئەپ بولمىسىلا سورايتتى. مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇنىڭغا ۋە ھەر كىشىگە راست سۆزلەش پەرىز بولغانلىقى ئۈچۈن، ھەزرىتى ئۆمەر: يا رەسۇلۇللاھ! قىزىمنى ئابۇبەكرىگە ۋە ئوسمانغا تەكلىپ قىلدىم، ئۇلار ئېلىشنى خالىمىدى، دىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان بۇ ئۈچ يېقىن ئاسخابىنىڭ پەرىشان بولىشىنى ھەرگىزمۇ خالىمايتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇلارنى خوش قىلىش ئۈچۈن: يا ئۆمەر! قىزىڭنى ئابۇبەكرى ۋە ئوسماندىنمۇ ياخشى بولغان بىرسىگە بېرىشنى خالامسەن؟ دىدى. ھەزرىتى ئۆمەر داڭ قېتىپ قالدى. چۈنكى ھەزرىتى ئوسمان بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرىدىن ياخشى يەنە كىم بولسۇن؟! ھەزرىتى ئۆمەر: خالايمەن يا رەسۇلۇللاھ! دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: قىزىڭنى ماڭا بەرگىن، يا ئۆمەر! دىدى. شۇنداق قىلىپ، ھەزرىتى ھاپسا، ھەزرىتى ئوسمان ۋە ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ، شۇنداقلا پۈتۈن مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى بولدى. ھەزرىتى ئوسمان بىلەن ھەزرىتى ئابۇبەكرى ئۇنىڭغا خىزمەتچى بولدى، ئۇ ئۈچ ساھابى ئارىسىدىكى دوستلۇق تېخىمۇ كۈچەيدى.[346]

يەنە بىر مىسالغا قاراپ باقايلۇق، تەخمىنەن ھىجرەتنىڭ بەش ياكى ئالتىنچى يىلى ئىدى. بەنى مۇستالاك قەبىلىسىدىن قولغا چۈشكەن يۈزلىگەن ئەسىرلەر ئارىسىدا، قەبىلە رەئىسىنىڭ قىزى جۇۋەيرىيەمۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ ئەسىرنى سېتىۋالغاندىن كېيىن ئازات قىلدى ۋە ئۆز نىكاھىغا ئالدى. بۇنى كۆرگەن مۇبارەك ئاسخابى، بىر-بىرىگە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئائىلىسىنىڭ ۋە ئانىمىزنىڭ قەۋمىنى چارىيە ۋە قۇل قىلىپ ئىشلىتىشتىن نومۇس قىلىمىز!» دىدى. نەتىجىدە ئۇلار قول ئاستىدىكى ئەسىرلەرنى ئازات قىلىۋەتتى. بۇ توي يۈزلەرچە كىشنى ھۆرلۈككە ئېرىشتى. ھەزرىتى جۇۋەيرىيە بۇ ئىشنى داۋاملىق تەكىتلەپ تۇراتتى. ھەزرىتى ئائىشە ۋالىدەمىز: « جۇۋەيرىيەدەك بەرىكەتلىك ۋە خەيرلىك بىر ئايال كۆرمىگەن ئىدىم» دىگەن ئىدى.[347]

---

[344]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،I،223؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، III،89.

[345]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،II،607؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،258؛ ھۇزائى، ئەت-تاھرىچ،S:184.

[346]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، S:237؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،83؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، V،294؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، IV،320.

[347]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI،277؛ ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،I،294؛ئىبنى ھابىب،ئەل-مۇھەببەر، S:90.

# باشقا ئاياللىرى

**ھەزرەتى ئايشە**-رەسۇلۇللاھنىڭ ئىككىنچى ئايالى ۋە ئابۇبەكرى سىددىقنىڭ قىزىدۇر. بەكمۇ ئەقىللىق، زىرەك، ئالىمە، ئەدەپ-ئەخلاق ئىگىسى ئىدى. ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتى بەك يۇقىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، ساھابىلار نۇرغۇن نەرسىلەرنى ئۇنىڭدىن سوراپ ئۆگىنەتتى. ھەزرەتى ئايشە، قۇرئان ئايەتلىرىدە تىلغا ئېلىندى. بەزى ئىشلاردا ھەزرەتى ئالى بىلەن ئوخشاش پىكىردە بولمىغانلىقى ئۈچۈن، تۆگە ۋەقەسىدە ھەزرەتى ئالى بىلەن ئۇرۇش قىلغان ئاسخابىلار بىلەن بىر سەپتە تۇرغان ئىدى. ھەزرەتى ئالى شېھىت بولغاندا كۆڭلى بەكمۇ يېرىم بولغان ئىدى. ھۇرۇفىلەر (ئوخشاش پىكىرگە ئىگە كىشىلەر گۇرۇھى) ئۇنىڭغا نۇرغۇن تۆھمەت قىلغان بولۇپ، ھەزرەتى ئالىنى ياقتۇرمايتتى، دەپ سۆز-چۆچەك قىلاتتى. ھالبۇكى، ھەزرەتى ئايشە ۋالىدەمىز بايان قىلغان بىر ھەدىستە، ھەزرەتى ئايشە ۋالىدەمىز: «ئالىنى سۆيۈش ئىماننىڭ ئالامىتىدۇر» دىگەن ئىدى. شۇنداقلا ئۆزىنىڭ ئۇنى سۆيىدىغانلىقىنى باشقىلارنىڭمۇ ئۇنى سۆيىشى لازىم ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەپ بەرگەن ئىدى. ھىجرەتتىن سەككىز يىل بۇرۇن تۇغۇلدى ۋە ھىجرەتنىڭ 57-يىلى، 65 يېشىدا ئالەمدىن ئۆتتى.

**سەۋدە بىنتى زەما**-رەسۇلۇللاھنىڭ ئۈچىنچى ئايالى، يولدىشى بىلەن بىرلىكتە ئىمان ئېيتقان بولۇپ، بىللە خەبەشىستانغا ھىجرەت قىلغان ئىدى. مەككىگە قايتىپ كەلگەندە، يولدىشى ۋاپات بولدى. رەسۇلۇللاھ باشتا ھەزرەتى ئايشەنى، ئۇنىڭدىن كېيىن سەۋدەنى نىكاھىغا ئالدى. ھەزرەتى سەۋدەنى مەككىدە، ھەزرەتى ئايشەنى بولسا مەدىنىدە ئۆيىگە ئالغان ئىدى. ھەزرتى سەۋدە، تولىمۇ مەرھەمەتلىك ۋە شەرمى-ھايالىق بىر خانىم ئىدى. ھەزرەتى ئۆمەر زامانىدا ۋاپات بولدى.[348]

**زەينەپ بىنتى ھۇزەيمە**-ھاياتىنىڭ كۆپ قىسمىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزەتتى، سەدىقە بېرىشتىن زېرىكمەيتتى. بۇرۇن ئابدۇللاھ بىن جاھشىنىڭ ئايالى ئىدى. ئابدۇللاھ رەسۇلۇللاھنىڭ ھالاسى (دادىسىنىڭ سىڭىل ياكى ھەدىلىرى) ئۇمەيمەنىڭ ئوغلى ئىدى. ئوھۇت ئۇرۇشىدا شېھىت بولدى. رەسۇلۇللاھنىڭ نىكاھىغا ئۆتۈپ شەرەپلەنگەن بولسىمۇ، سەككىز ئايدىن كېيىن ۋاپات بولدى.[349]

**ئۇممۇ سەلەمە**-ئىسمى ھىند ئىدى. يولدىشى ئەبۇ سەلەمە بىلەن خەبەشىستانغا تۇنجى بولۇپ ھىجرەت قىلغانلار ئارىسىدا ئىدى. ئەبۇ سەلەمە، رەسۇلۇللاھنىڭ ھالاسى بەرانىڭ ئوغلى ئۇبەيدۇللاھ بىن جاھشىنىڭ قېرىندىشى بولۇپ، مەدىنىدە ھىجرەتنىڭ تۆتىنچى يىلى، ئوھۇت ئۇرۇشىدا قالغان يارا سەۋەبىدىن ۋاپات بولغان ئىدى. ھەزرەتى ئابۇبەكرى ۋە ھەزرەتى ئۆمەرنىڭ نىكاھ تەلىپىنى قوبۇل قىلمىدى. رەسۇلۇللاھ بىلەن نىكاھلىنىپ شەرەپلەندى. ھىجرەتنىڭ 59-يىلى، مەدىنىدە 84 يېشىدا ئالەمدىن ئۆتتى. خانىملىرى ئىچىدە ئەڭ كېيىن ۋاپات بولغىنى ئىدى.[350]

**زەينەپ بىنتى جاھش**-رەسۇلۇللاھنىڭ ھالاسى ئۇمەيمەنىڭ قىزى ئىدى. ئابدۇللاھ بىن جاھشىنىڭ قېرىندىشى ئىدى. دادىسىنىڭ ئىسمى بەررە بولۇپ، ئىمان ئېيتمىغانلىقى ئۈچۈن جاھش دەپ ئاتالدى. زەينەپ تۇنجى ئىمان ئېيتقانلارنىڭ ئارىسىدا ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم، باشتا ئۇنى ئاتاق ئوغلى زەيىت بىن ھارىسگە نىكاھلىدى. ھەزرەتى زەيىت بىلەن ھەزرەتى زەينەپ چىقىشالمىغانلىقىدىن ھىجرەتنىڭ 3-يىلى ئاجرىشىپ كەتتى. كېيىن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا تەكلىپ قويدى. بۇنى ئاڭلىغان ھەزرەتى زەينەپ خوشاللىقىدىن ئىككى رەكەت ناماز قىلدى ۋە «يا رەببى! سېنىڭ پەيغەمبىرىڭ ماڭا توي تەكلىپى قويدى. ئەگەر ئۇنىڭغا نىكاھلىنىشىمنى بۇيرىغان بولساڭ، مېنى ئۇنىڭغا بەرگىن!» دەپ دۇئا قىلدى. دۇئاسى قوبۇل بولغان ئىدى. ئاخزاپ سۈرىسىدە: «زەيىت، ئۇنىڭ كۆڭلى خالىغان ئىشنى قىلغانلىقى ئۈچۈن (زەينەپنى قويۇپ بەرگەنلىكى ئۈچۈن)، بىز سېنى ئۇنىڭغا خانىم قىلدۇق» دىگەن مەنىدىكى 37-ئايەت نازىل بولدى. زەينەپنىڭ نىكاھىنى ئاللاھ تائالاھ قىلغانلىقى ئۈچۈن، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئايرىم نىكاھ ئۆتكۈزمىدى. بۇ سەۋەپتىن ھەزرەتى زەينەپ (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) ئۆز-ئۆزىدىن پەخىرلىنەتتى. ئۇ: «ھەر بىر قىزنىڭ تويىنى دادىسى قىلغان بولسا، مېنىڭ تويۇمنى ئاللاھ تائالاھ قىلدى» دىگەن ئىدى. ئۇ ۋاقىتتا دەل 38 يېشىدا ئىدى. ھىجرەتنىڭ 20-يىلى، 53 يېشىدا ۋاپات بولدى.[351] خەيىر-ئېھسان ئىگىسى ئىدى. سەدىقە بېرىشنى ياخشى كۆرەتتى. قول ئىشلىرىغا ماھىر ئىدى. ئۆزى ياسىغان نەرسىلەرنى ۋە قولىغا نىمە چۈشسە تۇققانلىرىغا ۋە نامراتلارغا بېرەتتى. ھەتتا خەلىپە ئۆمەر، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ خانىملىرىنىڭ ھەر بىرىگە ئون ئىككى مىڭ دىرھەم ئالتۇن بېرەتتى. ھەزرەتى زەينەپ بۇلارنى ئالا-ئالمايلا سەدىقە قىلىۋېتەتتى. رەسۇلۇللاھتىن كېيىن ئەڭ بۇرۇن ۋاپات بولغان خانىمى ئىدى. ھەزرەتى ئايشە بايان

---

[348]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، S:238؛ ئىبنى ھابىب، ئەل-مۇھەببەر، S:79.
[349]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،115.
[350]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،96؛ ئىبنى ھابىب، ئەل-مۇھەببەر، S:85.
[351]ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،IV،24.

قىلغان بىر ھەدىستە: «خانىملىرىم ئارىسىدا مەن بىلەن ئەڭ بۇرۇن جەم بولىدىغىنى، قولى ئۇچۇق بولغىنىدۇر»[352] دەپ بايان قىلغان ئىدى. چۈنكى ھەزرىتى زەينەپ ئەڭ كۆپ سەدىقە بېرىدىغان خانىمى ئىدى. يەنى، بۇ دۇنيادىلا ئۇچۇق ئىپادە قىلغان ئىدى. (فىرانسۇز، ئەدەپسىز ۋە تۆھمەتخور شائىر ۋولتىر، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ھەزرىتى زەينەپ بىلەن توي قىلىشىنى، تارىختا ھەر خىل خەۋەر ۋە بىر-بىرىسىگە زىت ۋەقەلەر ۋە تۆھمەتلەر بىلەن بىر شېئىر ئويدۇرۇپ چىقىپ تىياتۇر كىتابى يازغان ئىدى. ئەدەبىياتچىلارغا ۋە پەلسەپەچىلەرگە ماس كەلمەيدىغان رەزىل ۋە كىشىنى بىزار قىلىدىغان ئەسىرى، ئۇنى چىركاۋدىن قوغلاپ چىقارغان ئەڭ چوڭ دۈشمىنى پاپانىڭ كۆڭلىگە ياققان ئىدى. پاپا ئۇنى ماختاپ مەكتۇپ يازغان ئىدى. مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپەسى سۇلتان ئىككىنچى ئابدۇلخەمىت خان، بۇ ئويدۇرما تىياتورنىڭ سەھنىدە ئوينالغانلىقىنى ئاڭلاپ، فىرانسىيە ۋە ئەنگلىيە ھۆكۈمىتىگە ئۇلتۇماتۇم (شەرتسىز بۇيرۇق) تاپشۇرۇپ دەرھال ئالدىنى ئالغان ئىدى. پۈتۈن ئىنسانىيەتنى بۇ رەزىل ۋە رەسۋا تۆھمەتتىن قۇتقۇلدۇرغان بولدى)

**ھەزرەتى سافىييە**-ھايبەر يەھۇدىلىرىنىڭ كاتتىۋىشى ھۇيەي ئىبنى ئاھتاپنىڭ قىزى ئىدى. ھايبەردە بىر يەھۇدى بىلەن چاي ئىچكۈزگەن ئىدى. كېيىن چوڭ باي كەنانە بىن ھاكىك بىلەن تويى بولدى. ھىجرەتنىڭ يەتتىنچى يىلى ھايبەر فەتىخ قىلىنغاندىن كېيىن، سافىييەمۇ ئەسىرگە چۈشتى. رەسۇلۇللاھقا بۆلۈپ بەرگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ئۇنى ئازات قىلغان ئىدى. ئۇ بۇنىڭدىن خوشال بولۇپ ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولدى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن نىكاھلاندى. ھىجرەتنىڭ 50-يىلى، مەدىنىدە ۋاپات بولدى.[353]

**ھەزرەتى مەيمۇنە**-ئەسلى ئىسمى بەررا ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا مەيمۇنە ئىسمىنى قويدى. ھايبەر ئۇرۇشىدىن كېيىن، مەككىگە ئۆمرە ئۈچۈن كەتكەندە، ئۇنىڭ يولدىشى ۋاپات بولغان ئىدى. كېيىن رەسۇلۇللاھنىڭ نىكاھىغا ئۆتۈش شەرىپىگە ئېرىشتى. ھىجرەتنىڭ 53-يىلى، مەككىدە كېسەلگە گىرىپتار بولدى. كېيىن ئۇنىڭ: «مېنى مەككە سىرتىغا ئېلىپ چىقىڭلار، رەسۇلۇللاھ مېنىڭ مەككە سىرتىدا ۋاپات بولىدىغانلىقىمدىن خەۋەر بەردى» سۆزى بىلەن مەككە سىرتىغا ئېلىپ چىقىلدى. كېيىن رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز بىلەن نىكاھى بولغان يەردە ۋاپات بولدى.[354]

**ھەزرەتى مارىيە**-پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ چارىيەسى ئىدى. ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن توي قىلىش شەرىپىگە نائىل بولدى. ئۇ مىسىر ئىسكەندەرىيەنىڭ ھۆكۈمرانى مۇكاۋكىس تەرىپىدىن سوۋغات سۈپىتىدە ئەۋەتىلگەن ئىدى. نەسەبى، تۇغۇلۇش تارىخى خاتىرلەنمىگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مارىيە ۋالىدەمىزدىن ئىبراھىم ئىسىملىك بىر ئوغلى بولغان ئىدى. ھەزرىتى مارىيە، ئاز سۆزلۈك، تەمكىن ۋە مۇلايىم ئىدى. ھەزرىتى ئۆمەر خەلىپە بولغان ئاخىرقى يىللاردا، ھىجرەتنىڭ 16-يىلى ۋاپات بولغان بولۇپ، باكى قەبرىستانلىقىغا دەپنە قىلىنغان ئىدى.[355]

**ھەزرەتى رەيھانە**-پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ چارىيەسى بولۇپ، مۇسۇلمان بولدى. مەدىنىدىكى بەنى كۇرەيزا ئىسمىدىكى يەھۇدى قەبىلىسىدىن ئىدى. نەسەبى بولسا، رەيھانە بىنتى شەمئۇن ئىبنى يەزىت ياكى رەيھانە بىنتى زەيىت ئىبنى ئامىر ئىبنى ھانافە بىن شەمئۇن بىن يەزىتتۇر. تۇغۇلغان ۋاقتى ئېنىق خاتىرلەنمىگەن. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن بۇرۇن، ھىجرەتنىڭ 10-يىلى مەدىنىدە ۋاپات بولدى. باكى قەبرىستانلىقىغا دەپنە قىلىنغان ئىدى.[356]

ھەدىس شەرىپلەردە: «پۈتۈن خانىملىرىم بىلەن بولغان نىكاھىم ۋە قىزلىرىمنى نىكاھلاش، پۈتۈنلەي جەبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تائالادىن ئېلىپ كەلگەن روخسەت بىلەن بولغان» دەپ بايان قىلىنغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ كۆپ خانىملىق بولىشىنىڭ سەۋەبى، ئىسلام دىنىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئىدى. ھىجاپ ئايىتى كېلىشتىن بۇرۇن، يەنى ئاياللارنىڭ مەھرەم يەرلىرىنى ئوراش پەرز بولۇشتىن بۇرۇن، ئاياللارمۇ رەسۇلۇللاھنىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ بىلمىگەنلىرىنى سوراپ ئۆگىنەتتى. رەسۇلۇللاھ بىرىنىڭ ئۆيىگە بارسا، ئاياللارمۇ ئۇ يەرگە كېلىپ بىللە ئاڭلايتتى. ھىجاپ ئايىتى نازىل بولغاندىن كېيىن، ئاياللارنىڭ ناتونۇش ئەركەكلەر بىلەن بىللە ئولتۇرۇشى، پاراڭلىشىشى چەكلەنگەندىن كېيىن، ناتونۇش ئاياللارنى قوبۇل قىلىش چەكلەندى. بۇ ناتونۇش ئاياللارنىڭ بىلمىگەن نەرسىلەرنى ھەزرەتى ئايشەدىن سورىشى ئەمر قىلىندى. كەلگەن ئاياللارنىڭ كۆپلىكىدىن ھەزرەتى ئايشە يېتىشەلمەي قالدى. بۇ مۇھىم خىزمەتنى ئاسانلاشتۇرۇش ۋە ھەزرەتى ئايشەنىڭ

---

[352] بۇخارى، «زاكات»،10؛ مۇسلىم،«فەزائىلۇ-ساھابە»،101؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،108.

[353] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،129؛ ئىبنى ھابىب، ئەل-مۇھەببەر، S:91.

[354] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،140.

[355] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،216.

[356] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،130.

يۈكنى ئازايتىش ئۈچۈن، ئېھتىياج سەۋەبىدىن باشقا ئاياللار بىلەن توي قىلدى. ئاياللارغا ئائىت يۈزلىگەن نىكاھ بىلملىرى، مۇسۇلمان ئاياللارغا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ خانىملىرى ئارقىلىق بىلدۈرۈلدى. ئەگەر بىر خانىمى بولغان بولسا، پۈتۈن ئاياللارنىڭ ئۈنىڭدىن سورىشى قىيىنغا توختىغان بولاتتى. بۇ ئىمكانسىز ئىدى. ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى تارقاتماق ئۈچۈن، كۆپ خانىملىق بولۇش يۈكنى توشۇشقا مەجبۇر بولۇپ قالدى.

## مۇبارەك باللىرى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۈچ ئوغۇل، تۆت قىزى بولۇپ يەتتى بالىسى بولغان ئىدى. ھەزرەتى پاتىمەدىن باشقا پۈتۈن باللىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن بۇرۇن ۋاپات بولغان ئىدى. ھەزرەتى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ نەسەبى، ھەزرەتى ئايشە ۋالىدەمىز ئارقىلىق داۋام قىلغان ئىدى. نەۋرىسى ھەزرەتى ھۈسەيىننىڭ نەسەبىنى سەييىد، ھەزرەتى ھەسەننىڭ نەسەبىنى بولسا، شەرىف دەپ ئاتايمىز. سەييىد ۋە شەرىفلەرگە ھۆرمەت قىلىش، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھۆرمەت قىلىش بىلەن باراۋەردۇر. سەييىد ۋە شەرىفلەرنى سۆيۈش، ئاخىرقى نەپەسىمىزدە ئىمان بىلەن كۆز يۇمۇشقا سەۋەپ بولىدۇ.

**قاسىم**-رەسۇلۇللاھنىڭ ئۈچ ئوغلىنىڭ بىرىنچىسى. بۇ سەۋەپتىن رەسۇلۇللاھنى ئەبۇلقاسىم دەپ ئاتىدى. پەيغەمبەرلىك ماقامىغا كېلىشتىن بۇرۇن مەككىدە دۇنياغا كەلدى. ئانىسى ھەزرەتى خەدىچە ۋالىدەمىز ئىدى. ئون يەتتە ئايلىق بولغاندا ۋاپات بولدى.[357]

**زەينەپ**-رەسۇلۇللاھنىڭ تۆت قىزىنىڭ ئەڭ چوڭى ئىدى. پەيغەمبىرىمىز ئوتتۇز ياشقا كەلگەندە دۇنياغا كەلدى. رەسۇلۇللاھ پەيغەمبەر بولۇشتىن ئىلگىرى، ئانىسى خەدىچەنىڭ قىز قېرىندىشىنىڭ ئوغلى ئەبۇلئاس بىن رەبى بىلەن توي قىلدى.[358] ئەبۇلئەس باشتا ئىمان ئېيتمىدى. بەدىر ئۇرۇشىدا ئەسىرگە چۈشۈپ، ئايالىنى مەدىنىگە يوللاش شەرتى بىلەن قويۇپ بېرىلدى. ئۆز قېرىندىشى بىلەن بىرلىكتە يوللانغان بولسىمۇ، كاپىرلار يېرىم يولدا زەينەپنى توسۇپ قالدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، زەيت بىن ھارىسەنى مەككىگە ئەۋەتىپ، كېچىدە زەينەپنى مەدىنىگە قاچۇردى. ئەبۇلئاس، ھۇدەيبىيە ئۇرۇشىدىن كېيىن ئىمانغا كەلدى. زەينەپ ئۈنىڭغا قايتا بېرىلدى. ھىجرەتنىڭ سەككىزىنچى يىلى، 31 يېشىدا ۋاپات بولدى. ئوغلى ئالى، مەككىنىڭ فەتىخىدە، رەسۇلۇللاھنىڭ تۆگىسىنىڭ ئارقىسىغا مىنگەن ئىدى. زەينەپنىڭ قىزى ئۇممامەنى ھەزرەتى ئالى نىكاھىغا ئالغان ئىدى.[359]

**رۇكايىيە**-رەسۇلۇللاھنىڭ ئىككىنچى قىزىدۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز 33 يېشىدا دۇنياغا كەلدى. تولىمۇ چىرايلىق ئىدى. ئەبۇ لەھەبنىڭ ئوغلى ئۇتبەگە نىكاھ قىلىندى. «تەببەت يەدە» سۈرىسى نازىل بولغاندىن كېيىن، ئۇتبە تويدىن بۇرۇن ئۈنى قويۇپ بەردى. ۋەھى كېلىشى بىلەن ئۈنى ھەزرەتى ئوسمانغا نىكاھلىدى. ھەزرەتى ئوسمان بىلەن ئىككى قېتىم خەبەشىستانغا ھىجرەت قىلدى. 22 يېشىدا، بەدىر ئۇرۇشىدىن بۇرۇن ئورۇن تۇتۇپ قالدى. ھەزرەتى ئوسمانغا بەدىر ئۇرۇشىغا كەلمەي ئايالىغا ھەمراھ بولۇش ئەمرى بېرىلدى. بەدىر ئۇرۇشىنىڭ خوش-خەۋىرى مەدىنىگە كەلگەندە دەپنە قىلىندى.[360]

**ئۇممۇ گۈلسۈم**-رەسۇلۇللاھنىڭ ئۈچىنچى قىزى. ئەبۇ لەھەبنىڭ ئىككىنچى ئوغلى ئۇتەيبەگە نىكاھلانغان بولسىمۇ، «تەببەت يەدە» سۈرىسى نازىل بولىشى بىلەن توي قىلماي تۈرۈپلا ئۈنى قويۇپ بەردى ۋە رەسۇلۇللاھقا ھاقارەت سۆزلىرى ياغدۇردى. رەسۇلۇللاھ سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز: «يا رەببى! ئۈنىڭغا ياۋايى ھايۋانلاردىن بىرىنى دۇچار قىلغىن!» دەپ دۇئا قىلدى. شام يولىدا بىر شىر ئۈنى پارچىلاپ ئۆلتۈردى. رۇكايىيە ۋاپات بولغاندىن كېيىن ۋەھى كېلىپ، ئۇممى گۈلسۈمنىمۇ ھەزرەتى ئوسمانغا نىكاھلىدى. ھىجرەتنىڭ توققۇزىنچى يىلى ۋاپات بولدى. جىنازە نامىزىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۆزى ئوقىدى ۋە قەبرە بېشىدا ئۇزۇنغىچە ياش تۆكتى.[361]

**پاتىمە**-رەسۇلۇللاھنىڭ تۆتىنچى قىزى. ھەزرەتى ئالىنىڭ ئايالى ۋە ھەزرەتى ئۆمەرنىڭ قېيىن ئانىسى. تويى بولغاندا 15 يېشىدا ئىدى.[362] توي سېلىقى تۆت يۈز مىسقال كۆمۈش بولغانلىقى «مەۋاھىبى لەدۈننىيە» دە، سەۋەبلىك ئۇرۇشى تارىخىدا يېزىلغان ئىدى. بۇ، 57.14 مىسقال ئالتۇن قارشىلىقدا ئىدى. (كۈنىمىزدە 170 سوم پۇلغا تەڭ بولاتتى). ئۇ چاغدا ھەزرەتى ئالى بولسا 21 يېشىدا

---

[357]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،16.
[358]ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، S:229؛ ئابدۇررزاق، ئەل مۇسەننەف،VII،171؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،31.
[359]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،31.
[360]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،36.
[361]ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، XXXIX،37.
[362]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،22.

ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئائىلە-تاۋاباتلىرىدىن ئىدى. ئاق يۈزلۈك، تولىمۇ گۈزەل ئىدى. ھىجرەتتىن 13 يىل بۇرۇن مەككىدە تۇغۇلدى. ھىجرەتنىڭ 11-يىلى، 24 يېشىدا ۋاپات بولدى. ھەسەن، ھۈسەيىن، مۇھسىن ئىسىملىك ئۈچ ئوغلى، ئۈممۈ گۈلسۈم ۋە زەينەپ ئىسمىدا ئىككى قىزى بولدى.[363] رەسۇلۇللاھنىڭ نەسەبى، ھەزرەتى پاتىمە ئارقىلىق داۋام قىلدى. قىزى زەينەپ، ئابدۇللاھ بىن جافەر تايىيار بىلەن نىكاھلىنىپ ئالى ۋە ئۈممۈ گۈلسۈم ئىسىملىك باللىرى بولدى. بۇلارنى شەرىفى جافەرى دەپ ئاتايمىز.

**ئابدۇللاھ**-رەسۇلۇللاھنىڭ ھەزرەتى خەدىچە ئانىمىزدىن بولغان ئاخىرقى ئوغلىدۇر. پەيغەمبەر بولغاندىن كېيىن تۇغۇلدى، ئەمچەكتە ۋاقتىدىلا ۋاپات بولدى. تايىيپ ۋە تاھىر دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئابدۇللاھ ۋاپات بولىشى بىلەن ئاس بىن ۋائىل: «مۇھەممەت ئەپتەر بولدى (نەسەبى يوقالدى)» دىدى. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالاھ: «ئىننە ئاتاينە» بىلەن ئاس ئىسىملىك كاپىرغا جاۋاپ بەردى.[364]

**ئىبراھىم**-رەسۇلۇللاھنىڭ ئوغۇللىرىنىڭ ئۈچىنچىسى ۋە ئەڭ ئاخىرقى پەرزەنتىدۇر. ھەراكلىۇسنىڭ مىسىر ۋالىسى بولغان مۇكاۋكىس سوۋغات قىلغان مارىيەدىن بولغان ئوغلىدۇر. ھىجرەتنىڭ 8-يىلى دۇنياغا كەلدى. بىر يېرىم يېشىدا ۋاپات بولدى. ئۇ ئاغرىپ قالغاندا رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز قۇچىقىغا ئېلىپ مۇبارەك كۆزلىرىدىن ياشلار ئاقتۇرغان ئىدى. ۋاپات بولغاندا باشقىلار كۆن تۇتۇلدى، دىدى. رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەپەندىمىز بۇ سۆزنى ئاڭلاپ، «ئاي ۋە قۇياش ئاللاھ تائالاھنىڭ مەۋجۇتلىقىنى ۋە يالغۇز بىر ئىلاھ ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ تۇرغان مەخلۇقاتتۇر. بىر ئىنساننىڭ ئۆلىشى ياكى ھايات قېلىشى بىلەن تۇتۇلمايدۇ. ئۇلارنى كۆرگەندە ئاللاھ تائالاھنى ئەسلەڭلار!» دىدى. ئىبراھىم ۋاپات بولىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «يا رەببى! ئۇنىڭ ۋاپاتىدىن پەرىشان بولدۇق، كۆزلىرىمىزدىن ياشلار ئاقتۇردۇق، يۈرەكلەر يارا بولدى. ئەمما، رەببىمىزنى رەنجىتىدىغان بىر سۆز سۆزلەشتىن قورقىمىز» دىگەن ئىدى.[365]

## ئائىلە-تاۋاباتلىرى

سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ پۈتۈن ئائىلە-تاۋاباتلىرىنى ئەھلى بەيىت دەپ ئاتايمىز. مۇبارەك ئاياللىرى، قىزى ھەزرەتى پاتىمە بىلەن ھەزرەتى ئالى ۋە ئۇلارنىڭ مۇبارەك ئەۋلاتلىرى بولغان ھەزرەتى ھەسەن ۋە ھەزرەتى ھۈسەيىن، شۇنداقلا ئۇلارنىڭ ئەۋلاتلىرىنىڭ ھەممىسى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ پاك نەسەبىگە باغلىق بولغان ھاشىم ئوغۇللىرى ئەھلى بەيىت دەپ ئاتىلىدۇ.

ئاللاھ تائالاھ، قۇرئان-كەرىمدە ئەھلى بەيتلەرگە: «ئاللاھ تائالاھ سىلەرنى ھەر تۈرلۈك قۇسۇر، كەمچىللىك ۋە گۇناھلاردىن ئۇزاقلاشتۇرۇشنى خالايدۇ ۋە سىلەرنى مۇكەممەل بىر تاھارەت بىلەن گۇناھلاردىن پاكىزلاشنى ئىرادە قىلىدۇ» دىگەن ئىدى. (ئاھزاپ سۈرىسى، 33-ئايەت، مەنىسى)

ئاسخابى كېرەم: يا رەسۇلۇللاھ! ئەھلى بەيىت كىم؟ دەپ سورىدى. دەل ئۇ چاغدا ھەزرەتى ئالى يېتىپ كەلدى. ئۇلارنى ھۇزۇرىغا قوبۇل قىلدى. نۆۋەت بىلەن ھەزرەتى پاتىمە، ھەزرەتى ھەسەن ۋە ھەزرەتى ھۈسەيىن يېتىپ كەلدى. ئۇلارنى ئەتراپىغا ئولتۇرغۇزغاندىن كېيىن، ساھابىلارغا: مانا بۇلار، مېنىڭ ئەھلى بەيتىم، دىدى. بۇ ئۇلۇغ زاتنى، ئالى ئابا ياكى ئالى رەسۇل دەپ ئاتايمىز.[366]

ئەھلى بەيتلەرنى سۆيۈش، ئاخىرەتكە ئىمان بىلەن كېتىشكە، ئەڭ ئاخىرقى نەپسىمىزدە ئىمان بىلەن جان بېرىشىمىزگە سەۋەپ بولىدۇ. ئالەملەرنىڭ پەخرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم، بىر ھەدىس شەرىپتە: «ئەھلى بەيتىم، نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ كېمىسىگە ئوخشايدۇ. ئۇلارغا مايىل بولغانلار، سالامەتكە ئېرىشىدۇ. مايىل بولمىغانلار ھالاك بولىدۇ»[367] دىگەن ئىدى.

ئەھلى بەيتنىڭ پەزىلىتى ۋە كامالىتى بەكمۇ كۆپ ۋە ئۇلۇغدۇر. ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ. ئۇلارنى سۈپەتلەشكە، بايان قىلىشقا ئىنسان كۈچى يەتمەس. ئۇلارنىڭ قەدىر-قىممىتى ۋە ئۇلۇغلىقى پەقەت ئايەت كەرىملەر بىلەن ئۆز ئىپادىسىنى تاپقان.

ئىمام شافىئى: «ئەي رەسۇلۇللاھنىڭ ئەھلى بەيتى! سىلەرنى سۆيۈشنى، ئاللاھ تائالاھ، قۇرئان-كەرىمدە ئەمىر قىلدى. نامازلىرىدا سىلەرگە دۇئا قىلمىغانلارنىڭ نامازلىرىنىڭ قوبۇل بولمايدىغانلىقى، سىلەرنىڭ ئۇلۇغ مەرتىۋەڭلارنى كۆرسىتىپ تۇرۇپتۇ. شەرىپىڭلار ئۇ قەدەر ئۇلۇغكى، ئاللاھ تائالاھ، قۇرئان-كەرىمدە سىلەرگە سالام يوللىدى» دەپ، بۇنى ئەڭ گۈزەل شەكىلدە بايان قىلغان ئىدى.

---

363 ئىبنى ئىسھاق ئەس-سىرە، S:231؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،26؛ ئىبنى كەسىر، ئەل-بىدايە، V،293.

364 ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،16.

365 ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، VIII،212~215.

366 ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، II،451.

367 ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، II،373.

ھەزرىتى ئەنەس: «رسۇلۇللاھتىن: ئەھلى بەيتىڭدىن كىمنى ئەڭ ياخشى كۆرىسەن؟ دەپ سورىدى. رەسۇلۇللاھ: ھەسەن بىلەن ھۈسەيىننى، دىدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.[368]

ھەزرىتى ئەبۇ ھۈرەيرە: «رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىدا ئىدىم. ھەسەن يېنىمىزغا كەلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: يا رەببى! مەن ھەسەننى ياخشى كۆرىمەن، سەنمۇ ئۇنى سۆيگىن، ئۇنى سۆيگەنلەرنىمۇ سۆيگىن! دىدى. باشقا بىر ۋاقىتتا: ھەسەن بىلەن ھۈسەيىن، دۇنيادىكى مېنىڭ خۇش-پۇراقلىرىم، دىگەن ئىدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «مەن ۋاپات بولغاندىن كېيىن سىلەرگە ئىككى نەرسىنى قالدۇرۇپ كېتىمەن. بۇلارغا چىڭ يېپىشساڭلار يولدىن چىقمايسىلەر، بىرىنچىسى ئىككىنچىسىدىن چوڭدۇر. بىرىنچىسى ئاللاھ تائالاھنىڭ كىتابى قۇرئاندۇر. ئاسماندىن زىمىنغا قەدەر سوزۇلغان بىر يىپتۇر. ئىككىنچىسى ئەھلى بەيتىمدۇر. بۇ ئىككىسى بىر-بىرىدىن ئايرىلمايدۇ. بۇلارغا رىئايە قىلمىغانلار مېنىڭ يولۇمدىن ئايرىلغان بولىدۇ.[369]

بىر قېتىم ھەزرىتى ھەسەن بىلەن ھەزرىتى ھۈسەيىن ئاغرىپ قالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئالى بىلەن ھەزرىتى پاتىمەگە: «بۇ جان-جىگەرلىرىڭلار ئۈچۈن بىر نەرسە ئاتاڭلار!» دىدى. ھەزرىتى ئالى، ھەزرىتى پاتىمە ۋە فىددا ئىسىملىك چارىيەسى ئۈچ كۈن روزا تۇتتى. بۇ ئىككى جەننەت پۇرىقى بولغان روزا شىپا قىلدى. ئەمما ئۇلارنىڭ ئۆيىدە يەيدىغان بىر نەرسە قالمىغان ئىدى. ھەزرىتى ئالى بىر يەھۇدىدىن ئازىراق ئارپا قەرىز ئالدى. ئۇلار ئۈچ كىشى نەزىر ئېيشى بىلەن روزا نىيىتىنى قىلدى. ھەزرىتى پاتىمە ئارپا ئۇندىن ئازىراق ئېلىپ بەش تال نان پىشۇردى. ئۇلار ئۆزلىرى بەش كىشى ئىدى. ئىپتار ۋاقتى كەلگەن ئىدى. باش تال ناننى، ھەزرىتى ھەسەن، ھەزرىتى ھۈسەيىن، ھەزرىتى ئالى، فىددا ئىسىملىك چارىيەسى ۋە ھەزرىتى پاتىمە بولۇپ بەش كىشى ئۆز ئالدىغا قويدى. ئەمدى ئېغىز ئاچاي دەپ تۇرىشىغا بىر يوقسۇل كىشى كېلىپ: «يا رەسۇلۇللاھنىڭ ئەھلى بەيتى! مەن مۇسۇلمانلارنىڭ يوقسۇلىنىڭ ئەڭ يوقسۇلى، ماڭا يەيدىغان بىر نەرسە بېرىڭلار! ئاللاھ تائالاھ، سىلەرنى جەننەت نىممەتلىرى بىلەن مۇكاپاتلاندۇرسۇن» دىدى. ئۇلار قولىدىكى نانلارنى ئۇنىڭغا سەدىقە قىلىپ بېرىۋەتكەندىن كېيىن، ئۆزلىرى سۇ بىلەن ئىپتار قىلدى. ئەتىسى يەنە روزا تۇتتى. خىزمەتچىسى يەنە ئازىراق ئارپا ئۇگاتقاندىن كېيىن يەنە بەش تال نان پىشۇردى. ئىپتار ۋاقتى كېلىپ ئەمدى ئېغىز ئاچاي دەپ تۇرىشىغا، بىر يىتىم كەلدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى نانلىرىنى ئۇ يىتىمغا بېرىپ ئۆزلىرى سۇ بىلەن ئىپتار قىلدى. ئۇلار يەنە روزا تۇتۇشنى داۋام قىلدى. ئەڭ ئاخىرقى ئارپا بىلەن يەنە بەش نان پىشۇردى. يەنە ئىپتار ۋاقتى كېلىپ يەي دەپ تۇرىشىغا، بىر ئەسىر كېلىپ: «ئۈچ كۈن بولدى، ئاچ قالدىم. مېنى باغلاپ قويۇپ تاماق بەرمىدى» دىدى. ئۇلار نانلىرىنى ئۇنىڭغا بېرىپ يەنە سۇ بىلەن ئىپتار قىلدى. بۇ ۋەقەدىن كېيىن ئاللاھ تائالاھ: «ئۇلار ئاتىغان نەرسىلىرىنى بىجا كەلتۈردى. ئۇزۇن ۋە قاراڭغۇ قىيامەت كۈنىدىن قورققانلىقى ئۈچۈن، ئۆزلىرى يېيىشنى ئارزۇ قىلغان تۇرۇقلۇق، ئاچ قالغان ھالەتتىمۇ، يىمەكنى مىسكىن، يىتىم ۋە ئەسىرلەرگە بەردى. بىز ئۇلارنى ئاللاھ تائالاھنىڭ رىزاسى ئۈچۈن يىگۈزدۇق. مىسكىن، يېتىم ۋە ئەسىرلەردىن بىر مىننەت ۋە رەھمەت سۆزى تەلەپ قىلمىدى. بۇ سەۋەپتىن ئاللاھ تائالاھ، ئۇلارغا جەننەت شاراپلىرىدىن ئىچكۈزىدۇ...» دەپ ئايەت نازىل قىلدى. (ئىنسان سۈرىسى، 9~7، 21-ئايەت، مەنىسى)

ئەبۇ ھۈرەيرە: «پەيغەمبەر: سىلەرنىڭ ياخشى بولغانلىرىڭلار، مەندىن كېيىن ئەھلى بەيتىمگە ياخشىلىق قىلغانلىرىڭلاردۇر، دىدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئالى: «پەيغەمبەر: ئەھلى بەيتىمگە ياخشىلىق قىلغانلارغا قىيامەت كۈنى شاپائەت قىلىمەن. سىرائەت كۆرىكىدىن ئەركىن ئازادە ئۆتۈپ كەتكەنلەر، ئەھلى بەيتىمنى ۋە ئاسخابىمنى سۆيگەنلەردۇر، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئىمام راببانى ھەزرەتلىرى بايان قىلغان بىر ھەدىستە: «پەيغەمبەر: ئالىنى سۆيگەن، مېنى سۆيگەنلىك بىلەن باراۋەردۇر. ئۇنىڭغا دۈشمەنلىك قىلغان، ماڭا دۈشمەنلىك قىلغانلىقتۇر. ئۇنى رەنجىتكەنلىك، مېنى رەنجىتكەنلىكتۇر. مېنى رەنجىتكەنلىك، ئاللاھ تائالاھنى رەنجىتكەنلىك دىمەكتۇر، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: ئاللاھ تائالاھ، ماڭا تۆت كىشىنى سۆي دىيىشىمنى ئەمىر قىلدى. ئۇلارنى ئاللاھ تائالاھنىڭمۇ سۆيىدىغانلىقىنى بىلدۈردى، دىدى. ساھابىلار: بۇلار كىم؟ دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئالى ئۇلاردىن بىرى، ئالى ئۇلاردىن بىرى، ئالى ئۇلاردىن بىرى، ئەبۇ زەر، مىكدات ۋە سەلمان، دىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئائىلەم سەۋەبىدىن مېنى رەنجىتكەنلەرگە ئازاپ باردۇر» دىگەن ئىدى.

---

[368]ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، XI،153.

[369]تىرمىزى، «مەناكىپ»، 32؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، VI،309.

بىر ھەدىس شەرىپتە: «پاتىمە مېنىڭ بىر پارچامدۇر. ئۇنى رەنجىتكەن مېنى رەنجىتكەن بولىدۇ» دىدى، دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئەبۇ ھۇرەيرە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەزرىتى ئالىغا: پاتىمە، ماڭا سەندىن بەكرەك سۆيۈملۈك. سەن ماڭا ئۇنىڭدىن بەكرەك ئەزىزسەن» دىدى، دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «سىلەرگە ئىسلام دىنىنى ئۈگەتكەنلىكىمدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلمايمەن. پەقەت ماڭا يېقىن بولغان، ئەھلى بەيتىمنى سۆيۈشىڭلارنى ئارزۇ قىلىمەن» دىگەن ئىدى.[370]

ئىسلام ئالىملىرى، ئەھلى بەيتىنى سۆيۈشنى، ئاخىرقى نەپەستە ئىمان بىلەن كۆز يۇمۇشنىڭ سەۋەبى، دەپ كۆرسەتمەكتە. ئۇلاردا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ پارچىلىرى باردۇر. ئەھلى بەيتىنى ھۆرمەت قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ قەدىر-قىممىتىنى قىلىش مۇسۇلمانلارنىڭ ۋەزىپىسىدۇر.

ئۇلۇغ ئىسلام ئالىمى ئىمامى راببانى (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) : «دادام تاشقى كېسەللەر ۋە نەپەس يولى كېسەللىرىدە ئالىم كىشى ئىدى. ھەر ۋاقىت ئەھلى بەيتلەرنى سۆيۈشنى تەكىتلەپ تۇراتتى. بۇ سۆيگۈنىڭ ئىنسانىنى ئاخىرقى نەپىسىدە ئىمان بىلەن كېتىشكە ياردەم قىلىدۇ، دەيتتى. جان ئۈزۈش ئالدىدا ئۇنىڭ يېنىدا ئىدىم. ئاخىرقى باسقۇچلىرىدا ئۇنىڭغا بۇ سۆزلىرىنى سۆزلەپ بەردىم ۋە ئۇ سۆيگۈنىڭ تەسىرىنىڭ بار يوقلۇقىنى سورىدىم. ئۇ شۇنداق ئېغىر ھالەتتىمۇ: ئەھلى بەيتنىڭ سۆيگۈ دەرياسىدا ئۈزۈۋاتىمەن، دىدى. بۇنى ئاڭلاپ دەرھال ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقىدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى. ئەھلى بەيتنىڭ سۆيگۈسى، سۈننەت ئەھلىنىڭ كوزۇرىدۇر. ئاخىرەت ھاياتىنى بۇلاردىن ئايرىپ قاراشقا بولمايدۇ ئەلۋەتتە.

رەسۇلۇللاھنىڭ ئەھلى بەيتى ئۈچ قىسىمغا بۆلىنىدۇ. بىرىنچىسى: نەسەبى ۋە ئەجدادى بىلەن تۇققان بولغانلاردۇر. ئۇنىڭ ھالالىرىمۇ (دادىسىنىڭ سىڭىل ياكى ھەدىلىرى) بۇنىڭ ئىچىدە. ئىككىنچىسى: پاك خانىملىرىدۇر. ئۈچىنچىسى: خانىملىرىنىڭ چاچلىرىنى تاراش ۋە ئۇلارغا تاماق ئېتىش، ياتاق ئۆيلىرىنى سۈپۈرۈش قاتارلىق بىر قاتار ئۆي ئىشلىرىنى قىلىشتا ھەر دائىم خانىملىرىنىڭ يېنىدا بولغان خىزمەتچى ئاياللار. ئۇنىڭغا ياردەمچى بولغان، مەسچىتتە ئەزان ئوقۇغان بىلال، سەلمان، سۈھەيبلەرمۇ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سائادەتخانىسىدىن يەپ-ئىچەتتى.

ھەزرىتى پاتىمە بىلەن قىيامەتكىچە بولغان باللىرى ئەھلى بەيتتۇر. ئۇلارنى ئاسى بولغان تەغدىردىمۇ سۆيۈش كېرەكتۇر. ئۇلارنى سۆيۈش، يۈرەك، بەدەن، مال-دۇنيا بىلەن ياردەم، ھۆرمەت ۋە رىئايەت قىلماق ئىمان بىلەن ئۆلۈشكە سەۋەپ بولىدۇ. (سۈرىيەنىڭ خاما شەھرىدە، سەييىتلەر ئۈچۈن بىر مەھكىمە بار ئىدى. بۇ مۇبارەك سۇلالىدىن تۇغۇلغان باللار، ئىككى شاھىت تەرىپىدىن تەكشۈرۈلۈپ بېكىتىلەتتى. بۇ مەھكىمىنى ئەنگىلىيەلىكلەرنىڭ سادىق دوستى مۇستاپا رەشىت پاشا ئەمەلدىن قالدۇردى)

## رەسۇلۇللاھنىڭ ئاسخابى

پەيغەمبىرىمىزنىڭ دوستلىرىدۇر. ئەر ياكى ئايال، چوڭ-كىچىك مۇسۇلمان، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنى بىر قېتىم ياكى كۆپ قېتىم كۆرسۇن، كور بولغان بىر قېتىم سۆزلەشسە ياكى ئىمانى بىلەن ۋاپات بولسا، ئۇنىڭغا ساھىپ ياكى ساھابى نامى بېرىلىدۇ. بىر قانچە كىشىگە ئاسخاب، ساھابە ياكى ساھىب نامى بېرىلگەن.

پەيغەمبىرىمىزنى، كاپىر ئىكەن كۆرۈپ، ۋاپاتىدىن كېيىن ئىمان ئېيتقان، ياكى مۇسۇلمان تۇرۇپ كېيىن دىندىن چىققان كىشىلەر ساھابىغا كىرمەيدۇ. ساھابى بولغاندىن كېيىن دىندىن چىققان، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن يەنە قايتا ئىمان ئېيتىپ دىنغا كىرگەنلەر يەنىلا ساھابى ھېساپلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز جىنلارغىمۇ پەيغەمبەر بولغانلىقى ئۈچۈن، جىنلاردىنمۇ ساھابىلار باردۇر.

ئاسخابى كېرەم، دىنى ھۆكۈملەر ھەققىدە، ئەڭ مۆتىۋەر بولغانلاردۇر. چۈنكى قۇرئان-كەرىمنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن ئۈگىنىپ، ئۆزىدىن كېيىنكىلەرگە ئۈگەتكەن ۋە قالدۇرغانلاردۇر. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۆز-ھەرىكەتلىرىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن ۋە ئاڭلىغاندۇر. ئۇلار قالدۇرغان سۆز ۋە مىراسلار، كېيىنكى زاماندىكى ھەدىس شەرىپلەرنىڭ ئاساسىنى ياراتقان. ئىسلامىيەتتە، ئالىملارنىڭ بىردەك پىكىرگە كېلىشى، پەقەت ئاسخابى كېرەم زامانىدا مۇكەممەل ۋە تولۇق بىر شەكىلدە ئىشقا

---

[370] ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، IX،100؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، XXIIXX،125.

ئاشقاندۇر. بۇنىڭدىن باشقا ئاسخابلارنىڭ ھەر بىرىنىڭ سۆزلىرى مەنلىك ۋە گۈزەلدۇر. تاللانغان دىنى ئالىملاردۇر دېيىشكە بولىدۇ. ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن بارلىق ئىنسانلاردىن ئۈستۈن ئورۇندا تۇرىدۇ.

ئەھلى سۈننەت ئالىملىرى، ئاسخابى كېرەملەرنىڭ ئۈستۈنلىكىنى ئۈچ تۈرگە ئايرىپ بايان قىلغان بولۇپ، بۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. مۇھاجىرلار: مەككە شەھرى ئېلىنىشتىن بۇرۇن، مەككىدىن ياكى باشقا يەرلەردىن، ئۆز يۇرت ماكانلىرىنى تەرك ئېتىپ، مەدىنە شەھرىگە ھىجرەت قىلغانلاردۇر. بۇلار رەسۇلۇللاھنىڭ يېنىغا ئىمانى بىلەن كەلگەن ياكى رەسۇلۇللاھنى كۆرگەندىن كېيىن ئىمان ئېيتقانلار بولۇپ، ئامىر بىن ئاس ھەزرەتلىرى بۇلارنىڭ بىر مىسالىدۇر. (مۇھاجىر ئىسىملىك كىتاپقا قاراڭ)

2. ئەنسار: مەدىنە شەھرىدە ياكى بۇ يەرگە يېقىن يەرلەردە ۋە ئەۋس، ھازرەج ئىسمىدىكى ئىككى ئەرەپ قەبىلىسى ياشىغان مۇسۇلمانلارنى ئەنسار دەپ ئاتايمىز. چۈنكى ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ۋە مەككىلىكلەرگە ھەر تۈرلۈك ياردەملەرنى قىلىشقا ۋە ھەر تۈرلۈك پىداكارلىقلارنى كۆرسىتىشكە ۋەدە قىلغان بولۇپ، بەرگەن ۋەدىسىگە ئەمەل قىلغان ئىدى.

3. باشقا ئاسخابى كېرەم: مەككە شەھرى ئېلىنغاندىن كېيىن ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن مەككىدە ۋە باشقا يەرلەردە ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولغانلاردۇر. ئۇلارنى مۇھاجىر ياكى ئەنسار دەپ ئاتاشقا بولمايدۇ. پەقەت ساھابى دەپ ئاتايمىز.

ئاسخابى كېرەمنىڭ ئەڭ ئۈستۈن بولغانلىرى بولسا، رەسۇلۇللاھنىڭ تۆت خەلىپىسىدۇر. بۇلار خەلىپىلىك رەت تەرتىپىگە قاراپ، ھەزرەتى ئابۇبەكرى، ھەزرەتى ئۆمەر، ھەزرەتى ئوسمان ۋە ھەزرەتى ئالىدۇر. بۇلاردىن كېيىنكى ئۈستۈن ئورۇندا تۇرىدىغانلار بولسا، جەننەت خوش-خەۋىرى بېرىلگەن ئون كىشىدۇر. يەنى قالغان ئالتە كىشى. (تالخا، زۇبەيىر بىن ئاۋۋام، ئابدۇراخمان بىن ئاۋف، ساد بىن ئەبى ۋاككاس، سائىت بىن زەيىت، ئەبۇ ئۇبەيدە بىن جەرراھ) ۋە ھەزرەتى ھەسەن بىلەن ھەزرەتى ھۈسەيىندۇر.

ئاسخابى كېرەمنىڭ ئەڭ ئۈستۈن بولغانلىرى، تۆت خەلىپە ۋە جەننەت خوش-خەۋىرى بېرىلگەن بۇ كىشلەردىن باشقا تۇنجى مۇسۇلمان بولغان قىرىق كىشىدۇر. ئۇلاردىن كېيىنكى ئۈستۈن بولغانلار بولسا، بەدىر ئۇرۇشىغا قېتىلغان 313 ساھابىدۇر. ئۇلاردىن كېيىنكى ئۈستۈنلەر بولسا، ئوھۇت ئۇرۇشىغا قېتىلغان 700 قەھرىماندۇر. ئۇلاردىن كېيىنكى ئۈستۈنلەر بولسا، ھىجرەتنىڭ ئالتىنچى يىلى، دەرەخ ئاستىدا، رەسۇلۇللاھقا: «ئۆلۈم بار، قايتىش يوق» دەپ قەسەم ئىچكەن 1400 كىشىدۇر. بۇ قەسەمنىڭ ئىسمى «بىئات رىدۋان» ئىدى.[371]

ئاسخابى كېرەملەرنىڭ سانى: مەككە ئېلىنغاندا 10 مىڭ، تەبۇك ئۇرۇشىدا 70 مىڭ، ۋىدالىشىش ھەجىسىدە 90 مىڭ، رەسۇلۇللاھ ۋاپات بولغان ۋاقىتتا، يەر يۈزىدە 124 مىڭدىن ئوشۇق ئىدى. بۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەتلىك باشقا رىۋايەتلەرمۇ باردۇر.

ئاسخابى كېرەملەردىن ئەڭ كېيىن ۋاپات بولغانلار: ئابدۇللاھ بىن ئەۋفادۇر. مىلادى 705-يىلى، ھىجرەتنىڭ 86-يىلى، كۇفە دىگەن يەردە ۋاپات بولدى. ئابدۇللاھ بىن يەسەر، ھىجرەتنىڭ 88-يىلى، شامدا ۋاپات بولدى. سەھل بىن ساد، ھىجرەتنىڭ 91-يىلى، 100 يېشىدا مەدىنىدە ۋاپات بولدى. ئەنەس بىن مالىك، ھىجرەتنىڭ 93-يىلى، باسرا دىگەن يەردە ۋاپات بولدى. ئەبۇت تۇفەيىل ئامىر بىن ۋاسىلە، ھىجرەتنىڭ 100-يىلى، مەككىدە ۋاپات بولدى.

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، تۆت خەلىپىنىڭ ۋاقتىدا، ئاسخابى كېرەم ئىسلام دىنىنى يېيىش ۋە جىھات قىلىش ھەققىدە ۋەدىسىدە تۇردى. ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمىدى. ئۇلار بىر-بىرى بىلەن ئىتتىپاقلىشىپ، يۇرت-ماكانلىرىنى تاشلاپ، ئەرەبىستاندىن چىقىپ دۇنيانىڭ ھەر يەرىگە تارقالدى. كەتكەنلەرنىڭ نۇرغۇنى قايتىپ كەلمىدى. ئۆلگۈچە ئىسلام دىنىنى تەبلىق قىلدى، جىھات قىلدى، ئىسلام دىنىنى ھەر تەرەپكە يايدى. شۇنداق قىلىپ قىسقا ۋاقىتتا نۇرغۇن دۆلەت ئېلىندى. فەتىخ بولغان يەرلەردە ئىسلام تېز سۈرئەت بىلەن تارقالدى.

ئاسخابى كېرەمنىڭ ھەممىسى ئادىل ئىدى. ئۇلارنىڭ مەقسىتى بىر بولۇپ، ئىسلامىيەتنى دۇنياغا تارقىتىش ئىدى. قۇرئان-كەرىم ئۇلارنى بىر يەرگە توپلىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەدىسلىرى ئۇلارنىڭ سۆزلىرى بىلەن مەيدانغا كەلدى.

(ئاسخابى كېرەمنىڭ، ئىسلام دىنى ئۈچۈن قىلغان خىزمەتلىرى، باشقىلارغا ئۈلگە بولۇپ ياشىغان ھاياتى، گۈزەل پەزىلىتى، ئۇلارنىڭ ئىسىملىرى ۋە ھال-ئەھۋالىنى بايان قىلىپ يازغان نۇرغۇن ئەسەر يېزىلغان بولۇپ، كىتاپ شەكلىدە نەشىر قىلىنغان ئىدى. ھەقىقەت كىتاپ ئۆيى تەرىپىدىن نەشىر قىلىنغان «ئاسخابى كېرەم» ناملىق تولىمۇ قىممەتلىك كىتاپلار بار)

پەيغەمبەردىن ۋە پەرىشتىلەردىن كېيىن، پۈتۈن ھاياتلىقنىڭ ۋە كائىناتنىڭ ئەڭ ئۈستۈنلىرى ئاسخابى كېرەملەردۇر. ئۇلارنىڭ ھەر قانداق بىرسىنىڭ ئىسمىنى ھۆرمەت بىلەن سۆزلەش مۇۋاپىقتۇر.

---

[371] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت،101،120،II؛59،I؛ ئىبنى ھىشام،ئەس-سىرە،315،II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،279،I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 97،II.

ئاسخابى كېرەمنىڭ ھەر قانداق بىرسى، ئۈممەتلەردىن ئۈستۈن ئورۇندا تۇرىدۇ. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ئىشەنگەن ۋە ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتقان ھەر قانداق بىر مۇسۇلمانغا، مەيلى قانداق ئېرىقتىن بولسۇن، قايسى مىللەت بولسۇن، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتى ھېسابلىنىدۇ.

ساھابىلارنىڭ ئۈستۈنلىكى ۋە ئۇلارنىڭ پەزىلەتلىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئايەتلەردە: «سىلەر ئۈممەتلەرنىڭ ئەڭ خەيرلىك بولغىنى (ئالى ئىمران سۈرىسى، 110-ئايەت، مەنىسى)، باشتا مۇسۇلمان بولغانلاردىن، مۇھاجىرلار ۋە ئەنسارلاردىن بۇرۇن كەلگەنلەرنىڭ ۋە بۇلارنىڭ يولىدىن ماڭغانلاردىن ئاللاھ تائالاھ رازى بولدى. ئۇلارمۇ ئاللاھ تائالاھتىن رازىدۇر. ئاللاھ تائالاھ، ئۇلار ئۈچۈن جەننەت تەييارلىدى. بۇ جەننەتلەرنىڭ ئاستىدە دەريالار ئاقماقتا، ئۇلار جەننەتتە ئەبەدى قالىدۇ (تەۋبە سۈرىسى، 100-ئايەت، مەنىسى). مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرىدۇر. ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە بولغان ئاسخابى كېرەملەرنىڭ ھەممىسى كاپىرلارغا قارشى شىددەت ئېگىسىدۇر. ئەمما بىر-بىرىگە تولىمۇ شەپقەتلىك ۋە مېھرىباندۇر. ئۇلارنى كۆپ ھاللاردا رۇكۇدا ۋە سەجدە قىلغاندا كۆرىسەن. ھەر كىشىگە، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ياخشىلىق، ئۈستۈنلۈكنى ئاللاھ تائالاھتىن تىلەيدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۆزلىرىنى ياخشى كۆرىشىنى تىلەيدۇ. ئۇلارنىڭ كۆپ سەجدە قىلغانلىقى يۈزىدىن چىقىپ تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ بۇ ھاللىرى تەۋرات ۋە ئىنجىلدا بىلدۈرۈلگەن. ئىنجىلدا بايان قىلغاندەك، ئۇلار بىر مايىسغا ئوخشايدۇ. مايىسا يەردىن ئاجىز ھالەتتە چىقىپ، يوغىناپ ۋە ئېگىزلىگەندەك، ئاز ۋە كۈچسىز ھالەتتە ئىكەن، قىسقا ۋاقىتتا دۇنياغا تارقالدى. ھەر تەرەپنى ئىمان نۇرى بىلەن تولدۇردى. ھەر كىشى كىچىك مايىسىنىڭ قىسقا ۋاقىتتا ئۆسكەنلىكىنى كۆرۈپ، قاچان ئۆسۈپ بولغاندۇ! دەپ ھەيران قالغاندەك، ئۇلارنىڭ قىسقا ۋاقىت ئىچىدە دۇنياغا تارقىلىپ كۈچ بولىشى باشقىلارنى ھەيران قالدۇرغان بولسا، كاپىرلارنىڭ نېرۋىسىغا تەگدى (فەتىخ سۈرىسى، 29-ئايەت، مەنىسى).

ئاسخابى كېرەم ھەققىدىكى بەزى ھەدىس شەرىپلەردە: «ئاسخابىمغا ھاقارەت قىلماڭلار! ئاسخابىمدىن كېيىن كەلگەن ھەر قانداق بىر كىشى، تاغلاردەك ئالتۇن سەدىقە قىلغان تەغدىردىمۇ، ئاسخابىمنىڭ باشقىلارغا بەرگەن بىر سىقىم ئارپا سەدىقىسى بىلەن قولغا كەلتۈرگەن ساۋابىغا تەڭ كەلمەيدۇ.[372]

ئاسخابىم ئاسماندىكى يولتۇزلارغا ئوخشايدۇ، ئۇلارنىڭ ھەر قانداق بىرسىنىڭ ئارقىسىدىن ماڭساڭلار ھىدايەت يولىنى تاپقان بولىسىلەر.

ئاسخابىمغا دۈشمەنلىك قىلىشتىن ساقلىنىڭلار! ئاللاھتىن قورقۇڭلار! ئۇلارنى سۆيگەن كىشى مېنى سۆيگەنلىكى ئۈچۈن سۆيىدۇ. ئۇلارغا دۈشمەنلىك قىلغان، ماڭا دۈشمەنلىك قىلغان بولىدۇ. ئۇلارنى رەنجىتكەن، مېنى رەنجىتكەن بولىدۇ. مېنى رەنجىتكەن، ئەلۋەتتە ئاللاھنى رەنجىتكەن بولىدۇ.

ئۈممىتىمنىڭ ئەڭ ياخشىسى مەن بىلەن ئوخشاش زاماندا ياشىغانلاردۇر. ئۇلاردىن كېيىنكى ئەڭ ياخشىسى بولسا، ئۇلاردىن كېيىن كەلگەنلەردۇر. ئۇلاردىنمۇ ياخشى بولغانلار بولسا، ئۇلاردىنمۇ كېيىن كەلگەنلەردۇر. مېنى كۆرگەن ۋە مېنى كۆرگەنلەرنى كۆرگەن بىر مۇسۇلمان، دوزاق ئوتىدا كۆيمەيدۇ»[373] دەپ رىۋايەت قىلىنغان ئىدى.

يۇقىرىدىكى ئايەت كەرىمە ۋە ھەدىس شەرىپلەردە، ئاسخابى كېرەمنىڭ ئۈستۈنلۈك ۋە پەزىلەتلىرى ناھايىتى ئوچۇق ئىپادىلىنىپ بېرىلگەن.

> خالىغىنىنى سۆزلىمەس ئىدى، نۇتقى پاك بارچە سۆز ۋەھى ئىدى،
> دۇردانە ھېكمەت بىلەن تولغان ئومان دېڭىزى ئىدى ئۇ كەرەم كانى.
>
> تېنى خەلق ئىچىدە ئىدى، كۆڭلى دوستى بىلەن تەنھا،
> تاپار ئىدى بىرلىكنى ھەر زامان كۆپلۈك ئىچىدىن ئۇ كەرەم كانى.

---

[372] بۇخارى،«فەزائىلۇ-ساھابە»،5؛ئەبۇ داۋۇت، «سۈننە»،11؛ تىرمىزى، «مەناكىپ»، 70؛ ئىبنى ماجە،«مۇقەددىمە»،31؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، III،11؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،116،II.

[373] بۇخارى،«رىكاك»،7؛ مۇسلىم،«فەزائىلۇ-ساھابە»،319؛ نەسائى،«ئىمام»،29؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، 438، I.

# رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ بەزى زەۋائىت سۈننەتلىرى

## مۇبارەك ساقال ۋە چاچلىرى

پەيغەمبىرىمىزنىڭ مۇبارەك چاچلىرىنىڭ شەكلى ھەققىدە، ھەزرىتى ئەنەس مالىك ھەزرىتىلىرى بىلەن بولغان بىر دىئالوگدا:
-رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ چاچلىرىنىڭ رەڭگى قانداق ئىدى؟

ھەزرىتى ئەنەس: ئۇنىڭ چاچلىرى ئىككى شەكىل ئارىسىدا ئىدى، يەنى بەكمۇ بۈدۈرە ئەمەس، تۈزمۇ ئەمەس، ئوتتۇرا ھال ئىدى. ئۇزۇن-قىسقىلىقى بولسا، ئىككى مۈرىسىنىڭ ئوتتۇرىسىغا چۈشۈپ تۇراتتى.[374]

ئىبنى ئابباس ھەزرىتىلىرى: «ئالەملەرنىڭ پەخرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ چاچلىرى پىشانىسى ئۈستىدە تاشلىنىپ تۇراتتى. كېيىنچە ئوتتۇرىدىن ئايرىۋالىدىغان بولدى» دېگەن ئىدى. ئالىملارنىڭ بايان قىلىشىچە: چاشنى ئىككى تەرەپكە ئايرىۋالماق، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۈننەتلىرىدىن بىرىدۇر. چۈنكى كېيىنكى زامانلاردا شۇنداق شەكىلدە چاچ قويغان ئىدى. پىشانىسى ئۈستىگە تاشلىنىپ تۇرۇشمۇ ئۇيغۇندۇر. ئەمما ئايرىپ قويۇش بەكرەك ياخشى دەپ قارىلىدۇ.

ھەزرىتى ئايشە سىددىق ۋالىدەمىز: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ جۈممەدىن يۇقىرى ۋە ۋەرپەدىن تۆۋەن چېچى بار ئىدى» دېگەن ئىدى.[375] جۈممە-مۈرىگە قەدەر ئۇزارغان چاشلاردۇر. ۋەرپە-قۇلاق يۇمشىقىغا قەدەر ئۇزارغان چاشلاردۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ چاشلىرى ھەققىدە ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىزنىڭ بايان قىلغانلىرى مۇشۇ يوسۇندا ئىدى. يەنى مۇبارەك قۇلاق يۇمشاقلىرىنىڭ ئاستىغا چۈشكەن بولۇپ، مۈرىسى بىلەن قۇلاق يۇمشىقى ئارىسىدا ئىدى.

كادى ئىياز ھەزرىتىلىرى: «بەزى رىۋايەتلەردە قۇلاقلىرىغا قەدەر ئۇزۇن ئىدى، بەزى رىۋايەتلەردە بولسا، مۈرىسىگە قەدەر چۈشۈپ تۇاتتى دېيىشنىڭ سەۋەبى بولسا، بەزى ۋاقىتلاردا ئۇزۇن بەزى ۋاقىتلاردا قىسقا ئىدى، دېمەكتۇر. رىۋايەتلەر ھەر زامان توغرا چىققان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز چاچلىرىنى بەزىدە ئۇزۇن قويسا، بەزىدە قىسقا قوياتتى. بەزىدە مۈرىسىگە قەدەر تاشلىنىپ تۇراتتى. بەزى ۋاقىتلاردا چېچىنى كېسەتتى، مۇبارەك چاچلىرى قۇلاق يۇمشىقى ياكى قۇلىقىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغىچە ئۇزارغان ئىدى» دەپ، رىۋايەت قىلغان ئىدى.

زەۋائىت سۈننەت: پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، ئىبادەت ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئادەت شەكلىگە ئايلانغان، دائىملىق ئىش-ھەرىكەتلىرى ۋە قىلىق-قىياپەتلىرىدۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كىيىم كىيىش، ياخشى ئىشلارنى قىلغاندا ئوڭ تەرەپتىن باشلىشى دېگەندەك ئىشلارنى زەۋائىت سۈننەتلىرى، دەپ ئاتايمىز.

ئۇممۇ ھانى: «ئالەملەرنىڭ پەخرى سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىز، بىر قېتىم بىزنىڭ يېنىمىزغا، مەككىگە كەلگەن ئىدى. ئۇ ۋاقىت ئۇنىڭ تۆت گادىرەسى بار ئىدى» دەپ، بايان قىلغان ئىدى.[376]

گادىرە-چاچ بۆلۈنىشى دېگەنلىكتۇر. يەنى مۇبارەك چاچلىرىنى تۆتكە بۆلۈپ ئايرىۋالغان دېگەنلىكتۇر. بۇنى تەپسىلى بايان قىلىشقا توغرا كەلسە، مۇبارەك پەيغەمبىرىمىزنىڭ چاچ ۋە ساقاللىرى بەكمۇ بۆدىرە ياكى تۈز ئەمەس ئىدى. ئوتتۇرھال دەرىجىدە ئىدى. تۇغۇلغان ۋاقىتتا بولسا، بۆدۈرە چاچلىق بولۇپ، چاچلىرى ئۇزۇن ئىدى. چاچلىرى خۇش-پۇراق چېچىپ تۇراتتى. چوڭ بولغاندا چاچلىرىنى ئىككىگە ئايرىۋالىدىغان ۋە بەزىدە ئۇزۇن بەزىدە قىسقا قويۇپ بېرىدىغان بولدى.

---

[374] بۇخارى، «لىباس»، 68؛ ئەبۇ داۋۇت، «تەرەججۇل»، 9؛ تىرمىزى، شەمائىل شەرىپ، S:31.

[375] ئەبۇ داۋۇت، «تەرەججۇل»، 9؛ تىرمىزى، «لىباس»، 21؛ ئىبنى ماجە، «لىباس»، 36؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI،118؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،428.

[376] تىرمىزى، «لىباس»، 39؛ ئىبنى ماجە، «لىباس»، 36؛ تىرمىزى، شەمائىل شەرىپ، S:59؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە، S:279.

ئەركەكلەرنىڭ چاچلىرىنى ياسىتىپ تۇرۇشى ياكى ئۇزۇن قويۇپ بېرىش، چاچلارنى تاراپ تۇرۇش، ئىككىگە ئايرىۋىلىش دىگەندەك ئىشلار سۈننەتتۇر. مۇھىتقا، ئۆرۈپ-ئادەتلەرگە ياكى پەرقلىق زامانلارغا قاراپ ئىش كۆرۈش كېرەكتۇر. چاچلارنى بوغىۋىلىش ياكى ئۆرىۋىلىش مەكرۇھتۇر (دىندا چەكلەنمىگەن بولسىمۇ، قىلىش خالىنىپ كەتمىگەن ئىش-ھەرىكەتلەر ).

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ مۇبارەك ساقال شەكلى ھەققىدە، ھەزرىتى ئەنەس: «مۇبارەك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ساقاللىرىدا بەكمۇ ئاز ئاق باردى. ئۇنىڭ مۇبارەك چاش-ساقاللىرىدا ھەممىسى بولۇپ ئون يەتتى ياكى ئون سەككىز ئەتراپىدا ئاق بار ئىدى» دەپ بايان قىلغان. (پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋاپات بولغان ۋاقىتتا)

بىر كۈنى ھەزرىتى ئابۇبەكرى سىددىق: چاچلىرىڭغا ئاق كىرىپتۇ يا رەسۇلۇللاھ! دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بەنى ھۇد، ۋاكىئا، مۇرسەلات، ئاممە يەتەسائەلۇنە ۋە ئىزەششەمۇسۇ كۇۋۋىرەت (نەبەۋە تەكۋىر) سۈرىلىرى سەۋەبىدىن ئاق كىرىدى، دىدى.[377]

چۈنكى بۇ سۈرىلەردە جەننەت ۋە دوزاق بەك كۆپ تەكىتلەنگەن بولۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۈممىتىنىڭ ھال-ئەھۋالىدىن ئەنسىرەپ، تولا ئويلاپ چاچلىرىغا ئاق كىرگەن ئىدى.

ئامىر بىن شۇئايىب: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مۇبارەك ساقاللىرىنى رەتلىك ياسىۋالاتتى. تىرمىزى ھەزرىتلىرى بىلدۈرگەن بىر ھەدىستە: بۇرۇتىنى ئالمىغان ياكى قىسقارتىپ تۇرمىغان كىشى بىزدىن سانالمايدۇ، دىگەن ئىدى.[378] باشقا بىر ھەدىس شەرىپتە بولسا: ساقاللىرىڭلارنى رەتلىك ياسىتىڭلار ۋە بۇرۇتلارنى قىسقا تۇتۇڭلار، دىگەن ئىدى»[379] دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ئىبنى ئابدۇل ھاكىم: «بۇرۇتنى قىسقا كېسىش، ساقالنى كەسمەسلىك لازىم. بۇرۇتنى قىسقارتىشتىكى مەقسەت چاچ-ساقال ياسىتىش ھېساپلانمايدۇ» دىگەن ئىدى.

ئىمام نەۋەۋى ھەزرىتلىرى: «ئەڭ ئۇيغۇن بۇرۇن كېسىش شەكلى بولسا، كالپۇك چۆرىلىرى كۆرۈنگىچە كېسىش بولۇپ، تۈگىدىن كېسىۋىتىش ئەمەستۇر» دىگەن ئىدى.

ئالىملار، بۇرۇتنى قىسقارتىپ ئىككى ئۇچىنى كېسىشنى مۇۋاپىق كۆرگەن ئىدى. ئىبنى ئۆمەر: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەجۇسىلەر ھەققىدە: ئۇلار بۇرۇتلىرىنىڭ ئۇچىنى ئۇزۇن قويىۋالىدۇ، ساقاللىرىنى بولسا قىسقارتىدۇ. بۇنداق ئىكەن سىلەر ئۇلارغا ئوخشاش يۈرمەڭلار» دىدى، دەپ بايان قىلغان ئىدى.[380]

ئەبۇ ئۇمامە: يا رەسۇلۇللاھ! كىتاپ ئەھلى ساقاللىرىنى قىسقارتىپ بۇرۇتلىرىنى ئۇزۇن قويىۋالىدۇ، دىيىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سىلەر بۇرۇتىڭلارنى قىسقارتىپ ساقاللىرىڭلارنى ئۇزۇن قويۇڭلار، دىدى.

ئالىملارنىڭ قارىشىچە، بۇرۇتنى قاش ئۇزۇنلىقى قەدەر قىسقارتىش سۈننەتتۇر. ساقالنى بولسا، ئىككى تۇتقان ۋاقىتىمىزدا بىر تۇتام بولغىدەك قويۇش، ئوشۇقىنى كېسىۋىتىش سۈننەتتۇر.

ساقالنى بىر تۇتام قويۇش، بىر تۇتامدىن ئوشۇق بولغىنىنى كېسىش سۈننەتتۇر. ساقالنى بىر تۇتامدىن قىسقا قويۇش بولسا، سۈننەتكە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. سۈننەتكە ئۇيۇش نىيتى بىلەن قىسقا ساقال قويۇش بىتئەتتۇر، يەنى ھارامدۇر. ساقال قويۇش سۈننىتى زەۋائىتتۇر. شەرىئەت بۇيرىغان ئىشلار، نەپىقە ئىشلىرى، پىتنە-پاساتنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن چاش-ساقاللارنى تولۇق ياسىتىۋىتىش جائىزدۇر. بۇلار سۈننەتنى قىلماسلىققا سەۋەپ بولۇپ قالىدۇ. ئەمما، بىتئەت ئىش قىلىشقا سەۋەپ بولمايدۇ.

## رسۇلۇللاھنىڭ يېتىش شەكلى ۋە ئۇيقۇسى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز خانىسىدە ئۇخلاشقا تەمشەلگەن ۋاقىتتا، ئوڭ تەرىپىنى بېسىپ ياتاتتى. ئوڭ ئالقىنىنى ئوڭ ياڭىقىنىڭ ئاستىغا قويىغاندىن كېيىن: «ئاللاھىم! ئۆزەمنى ساڭا تاپشۇردۇم. يۈزۈم ساڭا باقتى، ئىشىمنى ساڭا تاپشۇردۇم، دۈمبەمنى ساڭا يۆلىدىم، مەن سېنىڭ ئازابىڭدىن قورقىمەن، رەھمىتىڭنى تىلەيمەن. سېنىڭ مەرھەمىتىڭدىن باشقا بىر غەمگۇزارىم يوق. سېنى ئازابىڭدىن قۇتۇلدۇرىدىغان باشقا بىرسىمۇ يوق.

پەقەت سېنىڭ رەھمىتىڭنى تىلەيمەن، پەقەت سېنىڭ رەھمىتىڭ مېنى قوتقۇزىدۇ. مەن سەن چۈشۈرگەن كىتاپقا ۋە سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرگە ئىشەندىم.

---

[377]تىرمىزى، «تەپسىرۇل-قۇرئان»، 56؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،435؛ تىرمىزى، شەمائىل شەرىپ، S:74.

[378]كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،S:280.

[379]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،449؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،S:280.

[380]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،439؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،S:281.

ئەي رەببىم! سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ياتتىم. ئەگەر روھىمنى ئالساڭ، رەھمىتىڭ بىلەن ئالغىن، مەرھەمەت بىلەن مۇئامىلە قىلغىن. ئەگەر روھىمنى ئالمىساڭ، سالىھ قۇللىرىڭنى قوغدىغىنىڭدەك مېنى قوغدىغىن!

ئاللاھىم! مەن سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ئۆلىمەن، سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن تىرىلىمەن. بىزنى يەپ-ئىچكۈزگەن، پۈتۈن ئېھتىياجىمىزنى قامدىغان، بىزنى ھىمايە ئاستىغا ئالغان ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانالىرىمىز بولسۇن! نۇرغۇن كىشىلەر باركى، ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامدايدىغان، ئۇلارنى ھىمايە قىلىدىغان كىشىسى يوق. ئاللاھىم! قۇللىرىڭنى ھۇزۇرۇڭغا توپلىغان كۈنىڭ، مېنىمۇ ھىمايەڭگە ئالغىن، قوغدىغىن!» دەپ دۇئا قىلاتتى. ئورنىدىن تۇرغاندىن كېيىن بولسا: «ساڭا ھەمدۇ-سانالىرىم بولسۇن! ئاللاھىم! سەن بىزنى ئۆلتۈرگەندىن كېيىن تىرىلدۈردۈڭ. قىيامەت كۈنى دەرگاھىمىز يەنە سېنىڭ يېنىڭدۇر» دەيتتى.[381]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز كارىۋىتىگە چىققاندا بولسا: «ئەي يەر بىلەن كۆكنىڭ رەببى! ئۇرۇقنى يەردىن ئۈندۈرۈپ چىمەن ھالىغا كەلتۈرگەن. تەۋراتنى، ئىنجىلنى ۋە قۇرئاننى نازىل قىلغان ئاللاھىم! پۈتۈن يامان ئىشلاردىن سەندىن پاناھ تىلەيمەن، چۈنكى سەن پۈتۈن گۇناھلاردىن ئۇزاق قىلغۇچىسەن.

ئاللاھىم! سەن ئەڭ باشتاسەن! سەندىن بۇرۇن ھېچقانداق نەرسە يوقتۇر! ئەڭ ئاخىرمۇ سەن! سەندىن كېيىن باشقا نەرسە يوقتۇر! سەندىن باشقا ياردەمچىمىز يوقتۇر!» دەپ دۇئا قىلاتتى.

ئۇيقۇدىن ئويغانغان ۋاقىتتا بولسا: «سەندىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر! پەقەت سەن بارسەن، ساڭا تەسبىھ ۋە دۇئا قىلىمەن! ئاللاھىم گۇناھلىرىمدىن پاكلىشىڭنى، سېنىڭ رەھمەت ۋە مەرھەمەتىڭنى ئارزۇ قىلىمەن! ئاللاھىم ئىلمىمنى ئارتتۇرغىن! ماڭا توغرا يولنى كۆرسەتكەندىن كېيىن، مېنى تەكرار ئازدۇرما! ئۇلۇغ دەرگاھىڭدىن ماڭا بىر رەھمەت ئاتا قىلغىن! چۈنكى سەن، گۇناھلارنى ئەپۇ قىلغۇچى، مەرھەمەت ۋە رھمەت ئېگىسى!» دەپمۇ دۇئا قىلاتتى.

بەرا بىن ئازىپ: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسى ماڭا: ئۇخلاشقا تەمشەلگەندە، ناماز ئۈچۈن تاھارەت ئالغاندەك، تاھارەت ئالغىن! ئۇنىڭدىن كېيىن ئوڭ يېنىڭنى بېسىپ ياتقاندىن كېيىن،‹ ئاللاھىم! ئۆزەمنى ساڭا تاپشۇردۇم. يۈزۈم ساڭا باقتى، ئىشىمنى ساڭا تاپشۇردۇم، دۈمبەمنى ساڭا يۆلىدىم، مەن سېنىڭ ئازابىڭدىن قورقىمەن، رەھمىتىڭنى تىلەيمەن. سېنىڭ مەرھەمىتىڭدىن باشقا بىر غەمگۈزارىم يوق. سېنى ئازابىڭدىن قۇتۇلدۇرىدىغان باشقا بىرسىمۇ يوق. پەقەت سېنىڭ رەھمىتىڭنى تىلەيمەي، پەقەت سېنىڭ رەھمىتىڭ مېنى قوتقۇزىدۇ. مەن سەن چۈشۈرگەن كىتاپقا ۋە سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرگە ئىشەندىم!›دېگىن، ئەگەر ئۇ كېچىدە ئۆلسەڭ، ئىسلام ھەققى ئۈچۈن ئۆلىسەن. كىم بۇ سۆزلەرنى قىلغاندىن كېيىن، ئۇ كېچە ۋاپات بولسا، ئىسلام ھەققى ئۈچۈن ئۆلگەن بولىدۇ» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «سىزدىن بىرى، كېچىدە ئورنىدىن تۇرغاندىن كېيىن، قايتا ئۇخلىماقچى بولسا، ئۇنى ئۈچ قېتىم سىلكىسۇن، چۈنكى كېيىن نېمە ئىشلار بولىدىغانلىقىنى، ئۇنىڭدىن كېيىن كىملەرنىڭ كارىۋىتى ئۈستىگە كېلىپ يەر ئېگەللىۋالغانلىقىنى بىلەلمەيدۇ. كارىۋاتتا ئۇخلايدىغان ۋاقىت، ئوڭ تەرىپىڭىزنى بېسىپ ئۇخلاڭلار، ئوڭ تەرىپىنى كارىۋاتقا قويغان ۋاقىتىڭلاردا: ئاللاھىم! ساڭا تەسبىھ ۋە دۇئالىرىم بولسۇن! يا رەببى! سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ياتتىم. ئەگەر روھىمنى ئالساڭ، رەھمىتىڭ بىلەن ئالغىن، مەرھەمەت بىلەن مۇئامىلە قىلغىن. ئەگەر روھىمنى ئالمىساڭ، سالىھ قۇللىرىڭنى قوغدىغاندەك مېنى قوغدىغىن! دەڭلار. ئويغانغان ۋاقىتىڭلاردا بولسا: ئاللاھىم! ساڭا ھەمدۇ-سانالىرىم بولسۇن، مېنى جىسمىمغا ئېگە قىلدىڭ، روھىمنى ماڭا قايتۇرۇپ بەردىڭ، ساڭا ئىبادەت قىلىش پۇرسىتى بەردىڭ، دېسۇن» دېگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، يۈزىنى بېسىپ ئۇخلىغان بىر كىشىنى كۆرىشى بىلەن، «مانا بۇ ئاللاھ ھېچ ياقتۇرمىغان بىر يېتىش شەكلى» دېگەن ئىدى.

شەرىد بىن سۇۋەيت: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، يۈزىنى بېسىپ دۈم ياتقان بىر كىشىنى كۆرىشى بىلەن ئۇنىڭغا پۇتىنىڭ ئۇچى بىلەن يېنىك نوقىدى ۋە‹بۇ ئاللاھ ھېچ ياقتۇرمىغان بىر ئىشتۇر!›دېدى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.

ئۇخلاۋاتقان زات، ئاسخابى سۇففادىن ئابدۇللاھ بىن تاھفە بولۇپ، ئۇ زات: «مەن، سەھەر ۋاقتىدا يۈزۈمنى بېسىپ دۈم يېتىپ ئۇخلاپ قالغان ئىدىم. بىرسى پۇتى بىلەن مېنى نوقىدى ۋە:

-كىم؟ بۇ دېدى.

-مەن، ئابدۇللاھ بىن تاھفە، دېدىم. شۇنداق بىر قارىشىم بىلەن كىمنى كۆردۈم! كائىناتنىڭ سۇلتانىنى كۆرگەن ئىدىم.

---

[381] تىرمىزى، شەمائىل شەرىپ، S:281.

-بۇ، ئۇلۇغ ئاللاھ ياقتۇرمايدىغان بىر ئىشتۇر، دىدى»[382] دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تاھارەتسىز يۈرمەيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تازلىق ئۆيىگە بارغان ۋاقىتتا ھەر ۋاقىت تاھارەت ئېلىشنى ئۇنتىمايتتى.

## رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئولتۇرۇش شەكلى

ھانزالا بىن ھىزيەم: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا بارغان ئىدىم. ئۇنىڭ بەدەشقان تۆرۈپ ئولتۇرغانلىقىنى كۆردۈم» دىگەن ئىدى.

جابىر بىن سەمۈرەمۇ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، بامدات نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن، تاكى قۇياش چىققۇچە بەدەشقان تۆرۈپ ئولتۇرىدىغانلىقىنى سۆزلەپ بەرگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، كوللىكتىپ سورۇنلاردا، مەجلىسلەردە ھىچقاچان پۇتلىرىنى باشقىلارغا قارىتىپ سوزۇپ ئولتۇرمىغان ئىدى.

شەرىت بىن سۇۋەيىت: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسى بىر قېتىم يېنىمغا كەلگەن ئىدى. ئۇ ۋاقىتتا مەن سول قولۇمنى ئارقامغا قىلغان، قولۇمنىڭ يارىم ئالقىنى بىلەن يەرگە تىرىنىپ تۇرغان ئىدىم. كائىناتنىڭ سۇلتانى: سەن، غەزەپكە ئۇچرىغانلارنىڭ ئولتۇرۇش شەكلىدە ئولتۇرۇپسەن! دىدى. (غەزەپكە ئۇچرىغانلار-يەھۇدىلار)

كايلە بىنتى ماھرەمە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۇرفۇسا شەكلىدە ئولتۇرغانلىقىنى كۆردۈم. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى خوشال بىر ھالەتتە ئولتۇرغانلىقىنى كۆردۈم» دىگەن ئىدى.[383]

(كۇرفۇسا-يامپاشلارنى يەرگە قويۇپ، تىزلار ئېگىز كۆتۈرۈلۈپ مەيدىگە يېپىشقان ۋە قوللار بىلەن پۇتلانى قۇچاقلاپ ئولتۇرغان بىر خىل ئولتۇرۇش شەكلى)

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تاماق يىگەن ۋاقىتتىمۇ ئاددى بىر شەكىلدە ئولتۇراتتى. ئىشكىلەرنى تاقىۋالمايتتى، پەردىلەرنىڭ ئارقىسىغا مۆكىۋالمايتتى، ئۆزىنىڭ ئالدىدىكى تەخسىلەرگە تاماقلارنى دۆگلىۋالمايتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز پاكىزە تۇپراق ئۈستىدە ئولتۇراتتى. تاماقنىمۇ يەردە يەتتى. ئۇ: «مەن، قۇللارنىڭ ئولتۇرۇش شەكلىدە ئولتۇرىمەن، قۇللار تاماق يىگەندەك تاماق يەيمەن، مەن، پەقەت بىر قۇل! مېنىڭ سۈننەتلىرىمدىن يۈز ئۆرىگەنلەر، ماڭا مائىل بولمىغانلاردۇر!» دەيتتى.[384]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەككىنىڭ يۇقىرى تەرەپلىرىدە بىر يەردە، يەرگە تايىنىپ تاماق يەۋاتاتتى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ: «يا مۇھەممەت! سەن پادىشاھلاردەك تاماق يەپ ئولتۇرۇپسەن!» دىدى.[385] پەيغەمبەر ئەپەندىمىز دەرھال يۆلەنگەن يەرنى قويىۋېتىپ ئولتۇرۇپ تاماق يېيىشكە باشلىدى.

بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قېشىغا، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر پەرىشتە بىللە كەلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇنىڭدىن بۇرۇن بۇ پەرىشتىنى ھىچ كۆرمىگەن ئىدى. پەرىشتە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە: رەببىڭ ساڭا سالام ئەۋەتتى! ساڭا، پادىشاھتەك بىر پەيغەمبەرلىك بىلەن قۇل پەيغەمبەر ئارىسىدا تاللاش ئىختىيارى بەردى، قايسىنى تاللاش سېنىڭ ئارزۇيۇڭ بويىچە بولىدۇ، دىدى. جەبرائىل ئەلەيھىسسالام، قارار بېرىشنى ئىشارەت قىلىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: قۇل پەيغەمبەر بولاي! دىدى. بۇ ۋەقەدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھىچقاچان ئۆرە تۇرۇپ، ياكى بىرەر نەرسىگە يۆلىنىپ تاماق يەپ باقمىدى.

---

[382]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، V،426؛ I،262.

[383]بۇخارى، «ئىستىزان»، 34؛ ئەبۇ داۋۇت، «ئەدەپ»، 25؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، V،423.

[384]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،381.

[385]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،380.

## رەسۇلۇللاھنىڭ يېمەك-ئىچمەك ئادىتى

ئەبۇ جۇھايفە: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسى: مەن بىر نەرسىگە يۆلىنىپ تۇرۇپ تاماق يېمەيمەن، دېدى»[386] دەپ بايان قىلغان ئىدى. يۆلىنىش ئۈچ تۈرلۈك بولۇپ، بىرىنچىسى: بىر تەرەپنى بېسىپ تۇرۇپ يۆلىنىش؛ ئىككىنچىسى: بەدەشقان قۇرۇش؛ ئۈچىنچىسى: قولىغا تايىنىپ تۇرۇپ تاماق يېيىشتۇر. ئۈچىنچى شەكىلدە تاماق يېيىش ياخشى كۆرۈلمەيدۇ.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۈچ بارمىقى بىلەن، يەنى شاھادەت بارمىقى ۋە ئۇنىڭ يېنىدىكى ئىككى بارمىقى بىلەن تاماق يەتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «تاماقنىڭ بەرىكىتى-تاماقتىن بۇرۇن تاھارەت ئېلىش، تاماقتىن كېيىنمۇ تاھارەت ئېلىش، قوللارنى پاكىز يۇيۇشتىن ئىبارەتتۇر.[387] كىم، قولىدىكى گۆش ۋە ياغ پۇراقلىرىنى يۇيماستىن ئۇخلاپ قالغاندىن كېيىن، بېشىغا بىر ئىش كەلسە، ئۇنى ھەرگىزمۇ باشقىلاردىن كۆرمىسۇن!» دېگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ گاررا دەپ ئاتىلىدىغان بىر تۇمۇردىن ياسالغان يوغان چېلىكى بار ئىدى. قۇشلۇق ۋاقتى (بامدات بىلەن پېشىن ئارىسىدىكى ۋاقىت) بىلەن دۇھا نامىزىنى قىلغاندىن كېيىن، ئىچىدە سەرىت بولغان بۇ چېلەككە قويۇپ ئېلىپ كېلەتتى. (سەرىت-كىچىك توغۇرالغان نان ۋە كۆپ مىقداردا گۆش بىلەن بىرلىكتە پىشۇرۇلغان بىر خىل تاماق)

مۇسۇلمانلار، سەرىت چېلىكىنىڭ يېنىغا توپلانغاندا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تىزلىنىپ ئولتۇرۇغانلىقىنى كۆرگەن بەدەۋى (قۇملۇقتىكى سەھرالىقلار)، «بۇ قانداق ئولتۇرۇش ئەمدى!» دەپ ھەيران قالغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «شۈبھەسىزكى، ئاللاھ مېنى مۇبارەك بىر قۇل قىلىپ ياراتتى. جابىل ۋە زومىگەر قىلمىدى! قېنى يېمەككە ئېغىز تېگىڭلار! ئۇستىدىن ۋە ئوتتۇرىسىدىن يېمەي، بىر چەتتىن باشلاپ يەڭلار! سىلەر تاماق يېگەندە، تاۋاقنىڭ ئوتتۇرىسىدىن باشلاپ يېمەڭلار، ئاستى تەرىپىدىن يەڭلار. چۈنكى بەرىكەت ئۇنىڭ ئوتتۇرا قىسمىدىن تارقىلىدۇ» دېگەن ئىدى.

ئۆمەر بىن ئەبى سەلەمە: «مەن كائىناتنىڭ ئەپەندىسىنىڭ تەربىيەسى ئاستىدا چوڭ بولغان بىر بالىغا ئوخشايمەن. تاماق يېگەن ۋاقتىمدا، قولۇم تاماق قاچىسىنىڭ ئىچىدە ئايلىنىپ يۈرەتتى. كائىناتنىڭ ئەپەندىسى: ئەي ئوغۇل! بىسمىللاھ دەپ، ئوڭ قولۇڭ بىلەن يېگىن. ئالدى تەرىپىڭدىن باشلاپ يېگىن! دېدى.[388] ئۇنىڭدىن كېيىن دېگىنى بويىچە تاماق يېيىشنى ئۆزەمگە ئادەت قىلدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھېچقاچان تاماق تاللىمايتتى. پۈتۈن تاماقلارنى ئوخشاش كۆرەتتى. كۆڭلى خالىغان تاماقتىن يەيتتى، خالىمىسا يېمەي جىم ئولتۇراتتى. كىچىكىنەم، ئادەتتىكى تاماقلارغىمۇ ھۆرمەت قىلاتتى. نىممەتلەرنى قەدىرلەتتى. ھېچقانداق بىر تاماقنى ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن ماختىماتتى ياكى بۇ تاماق بولماپتۇ، دېمەيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تاماق دەستىرخانغا كەلتۈرۈلىشى بىلەن: «ئاللاھۇممە بارىك لەنە پىما رەزاكتەنا ۋەقىنا ئازابەننار. بىسمىللاھ!» دەپ دۇئا قىلغاندىن كېيىن، تاماق يېيىشنى باشلايتتى.

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسى: سىلەر تاماق يېگەندە، بىسمىللاھ دېسۇن، ئاللاھنىڭ ئىسمىنى سۆزلىسۇن، تاماق يېيىشتىن بۇرۇن، بۇ دۇئانى ئوقۇشنى ئۇنتۇپ قالسا، تاماقنىڭ باشلىنىشى ۋە ئاخىرى ئۈچۈن، بىسمىللاھ! دېسۇن، دېدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئۈممەييە بىن ماھشى: «بىر كىشى، بىسمىللاھ دېمەستىنلا تاماق يېيىشكە باشلاپتۇ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇنىڭغا قاراپ ئولتۇرۇپتۇ. ئەڭ ئاخىرقى بىر كاپام تاماق قالغاندا، تاماقنىڭ بېشى ۋە ئاخىرى ئۈچۈن، بىسمىللاھ! دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇنىڭغا قاراپ كۈلۈپ كەتتى ۋە‹شەيتان ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە تاماق يەۋاتقان ئىدى. ئۇ ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئاتىشى بىلەن شەيتان پۈتۈن يېگەن تامىقىنى قۇسىۋەتتى!›دېدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تاھارەت ۋە غۇسۇل قىلغاندا، ئايىقىنى كىيىشتە ۋە چاچلىرىنى تاراشتا ھەر دائىم ئوڭ تەرەپتىن باشلاشنى ياخشى كۆرەتتى. بىر نەرسىلەرنى ئالغاندا، تۇتقاندا ياكى باشقىلارغا بىر نەرسە بەرگەندە ھەر دائىم ئوڭ قولى بىلەن بىرەتتى. ھەر ئىشنى ئوڭدىن باشلاشنى ياخشى كۆرەتتى.[389]

---

[386] تىرمىزى، شەمائىل شەرىپ، S:164؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:86.

[387] تىرمىزى، «ئەتىمە»،39.

[388] تىرمىزى، شەمائىل شەرىپ، S:204.

[389] بۇخارى، «ۋۇزۇ»، 41.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «سىلەر ئاياق كىيگەندە، ئوڭ پايدىن باشلاپ كىيىڭلار! ئاياق سالغاندا بولسا، سول پايدىن باشلاپ سېلىڭلار! ئاياق كىيگەندە ئوڭ پۇت ئاۋال، ئاياق سالغاندا، ئوڭ پۇت ئاخىر بولسۇن!» دىگەن ئىدى.

ئابدۇللاھ بىن ئۆمەر: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سىلەر تاماق يىگەندە ياكى ئۇسسۇزلۇق ئىچكەندە ئوڭ قولۇڭلار بىلەن تۇتۇپ ئىچىڭلار ۋە يەڭلار! چۈنكى شەيتان سول قولى بىلەن يەپ-ئىچىدۇ! دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[390]

سەلەما بىن ئەكۋانىڭ دادىسى: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئەشچا قەبىلىسىنىڭ بۈسىر بىن رائىيۈلىر ئىسىملىك بىر ئادەمنىڭ سول قولى بىلەن تاماق يەۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭغا: ئوڭ قولۇڭ بىلەن يىگىن! دىدى. ئۇ كىشى: ئوڭ قولۇم بىلەن يىيەلمەيمەن، كۈچۈم يەتمەيدۇ، دەپ يالغان سۆزلىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: كۈچۈڭ يەتمىسۇن! سېنى، ئوڭ قولۇڭ بىلەن تاماق يېيىشتىن توساپ قالغان نەرسە، مەغرۇرلۇق ۋە كۆرەڭلىكتۇر! دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. بۇ سۆزنى ئاڭلىغان ئادەم، قولىنى ئاغزىغا ئاپىرالماي قالدى.[391]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئەزىز ۋە ئۇلۇغ ئاللاھ! بىر نەرسە يەپ ياكى ئىچكەندىن كېيىن، بۇ نىممەتلەر ئۈچۈن، ئۆزىگە ھەمدۇ-سانا ئېيتقان قۇلىدىن رازى بولىدۇ!» دىگەن ئىدى.

ئەبۇ سائىدۈل ھۇدىرى: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئەلھەمدۈ لىللاھىللەزى ئاتامەنا ۋە سەكانا ۋە جائەلنا مۇسلىمىن (پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تاماق يىگەن ۋاقىتلاردا: بىزنى يىگۈزگەن، بىزنى ئىچكۈزگەن ۋە بىزنى مۇسۇلمان قىلىپ ياراتقان ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانالار بولسۇن) دەيتتى» دەپ بايان قىلغان.

ئەبۇ ئۈمامەتۇلباھىلى: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تاماقنى يەپ بولۇپ، دەستىرخان يىغىلىدىغان ۋاقىتتا: ئەلھەمدۈ لىللاھى كەسىرەن تايىيبەن مۈبارەكەن فىھى گايرە مەكفىيىن ۋەلا مۆۋەددائىن ۋەلا مۈستەغنەن ئانھۇ رەببەنا (ھەمدۇ-سانالار ئاللاھقا خاستۇر. ئەي رەببىمىز! بىز ساڭا، پۈتۈن قۇسۇرلاردىن پاك، ئىچى بەرىكەت بىلەن تولغان، رەت ۋە تەرىك قىلىنمىغان، پۈتۈن نەرسىلەردىن خالى بولغان ھالدا ساڭا ھەمدۇ-سانا ۋە شۈكۈرلەر ئېيتىمىز). ئەلھەمدۈ لىللاھىللەزى كەفەنا ۋە ئەرۋانا گايرە مەكفىيىن ۋەلا مەكفۇرىن (بىزنى تويغۇزدۇڭ، بىزنى ئىچكۈزدىڭ، بىزنى رەت قىلغۇچى نانكورلاردىن قىلمىغان ئاللاھ تائالاھقا ھەمدۇ-سانالىرىمىز بولسۇن).[392]

ئەبۇ ھۇرەيرە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز تاماقتىن كېيىن قوللىرىنى يۇياتتى. دۇنيا ھاياتىغا ۋە دۇنيادىكى نەرسىلەرگە كۆڭۈل بەرمەيتتى» دىگەن ئىدى.

ئابدۇللاھ بىن مەسئۇت: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىر خاسىرنىڭ (ئۆسۈملۈك ياپراق ۋە شاخلىرىدىن توقۇلغان كۆرپە) ئۈستىدە ئۇخلاپ قالغان بولۇپ، بىقىنىغا ئىز چىقىپ قالغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئويغىنىشى بىلەن ئىز چىقىپ قالغان يەرنى تۇتۇپ قويغاچ: ئاتا-ئانام ساڭا پىدا بولسۇن يا رەسۇلۇللاھ! بىزگە دەپ قويغان بولساڭ، خاسىرنىڭ ئۈستىگە قويغىدەك بىر نەرسە تەييارلاپ بېرەتتۇق، دىگەندىن كىيىن رەسۇلۇللاھقا يۇمشاق بىر نەرسە ئەكىلىپ بېرەيلىمۇ؟ دىدۇق. كائىناتنىڭ ئەپەندىسى: دۇنياغا ئائىت نەرسىلەر ماڭا لازىم ئەمەس. مېنىڭ دۇنيا بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىم، بىر ئاتلىق ئەسكەرنىڭ دەرەخ سايىسى ئاستىدا بىرئاز دەم ئالغاندىن كېيىن، يولىنى داۋام قىلغىنىغا ئوخشايدۇ، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[393]

ئەبۇ ئۈمامەتۇلباھىلى: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئاللاھ تائالاھ: ئەزىز ۋە ئۇلۇغ بولغان ئاللاھىم! ماڭا، مەككە ۋادىسىنى ئالتۇنغا كۆمۈشتۈش تەكلىپىنى بەردى. پەيغەمبەر: تەشەككۈر ئېيتىپ رەت قىلدىم! يا رەببى! مەن بىر كۈن توق بىر كۈن ئاچ قالغان تەغدىرىدىمۇ، ئاچ قالسام‍مۇ ساڭا دۇئا قىلىمەن. سېنى ئويلاپ زىكىر قىلىمەن. توق بولغان ۋاقىتتىمۇ، يەنىلا ھەمدۇ-سانا ۋە شۈكۈر قىلىمەن، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[394]

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەدىنىگە كەلگەن ۋاقىتتىن تاكى ۋاپات بولغان مەزگىلگىچە، ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر ئۈدا ئۈچ كېچە بۇغداي ئۇنىدىن قورساق تويغۇزالمىغان ئىدى» دەپ سۆزلەپ بەرگەن ئىدى.[395] پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئائىلىسى كۆپ ۋاقىتلاردا ئارپا ۋە خورما بىلەن كۈن ئۆتكۈزەتتى. بۇلارمۇ يېتەرلىك دەرىجىدە ئەمەس ئىدى.

---

[390]مۇسلىم، «ئەشرىبە»،142؛ ئەبۇ داۋۇت، «ئەتىمە»،20؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، 8،33،II؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،43،II.

[391]بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،43،II.

[392]كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۈل، لەدۈننىييە،S:315.

[393]ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،344،IV؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۈل، لەدۈننىييە،S:334.

[394]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 381،I.

[395]نەسائى، «داھايا»،37؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، 42،VI؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،487،II.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز ۋاپات بولۇشتىن بۇرۇن، ئۇرۇشتا كىيىدىغان زىرىخ كۆينىكىنى ئائىلىسىگە ئاشلىق ئېلىش ئۈچۈن، ئەبۇ شاھما ئىسمىدىكى يەھۇدىغا بىر ۋەسىك[396] يەنى ئوتتۇز سا ئارپىغا ئالماشتۇرغان ئىدى.[397]

ھەزرىتى ئايىشە ۋالىدەمىز: «مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنى، ھەق دىن ۋە كىتاب بىلەن ئەۋەتكەن ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى: ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ، ئۇنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن ۋاقىتتىن روھىنى ئالغان ۋاقىتقىچە، نە بىر ئەلگەك كۆرسۇن ياكى ئەلگەكتە تاسقالغان، ئاق ئۇندىن يېقىلغان نان يەپ باقسۇن!» دىگەن ئىدى. ھەزرىتى ئايىشەدىن، ئۇنداقتا ئارپىنى قانداق يىدىڭلار؟ دەپ سورىغاندا، ھەزرىتى ئايىشە: كېپىكىنى پۈۋلەپ يىدۇق، دىگەن ئىدى.

كائىناتنىڭ ئەپەندىسى ۋاپات بولغان ۋاقىتقىچە ئۇنىڭ ئائىلىسى ئۇدا ئىككى كۈن ئارپا نېنى يېيەلمىگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئۆيىدە ھەتتا 40 كۈنگىچە ئوچاققا ئوت يېقىلمايتتى،[398] قازان قاينىمايتتى. ئايلار ئۆتسىمۇ، رەسۇلۇللاھقا ئائىت ھەر قانداق بىر ئۆيدە ئوچاققا ئوت قالانمايتتى، ئۆينىڭ تۈرخۇندىن ئىس چىقىپ قويمايتتى. بەزى ۋاقىتلاردا ئىككى ئاي ئۆتسىمۇ، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىدە نان يېقىلمايتتى. ساپلىق بىلەن بىر قاچا تاماق ئۇسۇلمايتتى. ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر خورمىغا قورسىقى تويغان ۋاقىتتا، پەيغەمبەر ۋاپات بولدى.[399]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ قورسىقىدا بىر كۈندە ئىككى خىل تاماق بىر يەرگە كەلمىگەن ئىدى. خورما يەپ تويغاندا بولسا، نان يىمىگەن بولاتتى. نان بىلەن قورسىقى تويغاندا بولسا، خورما يىمىگەن بولاتتى. بۇ ۋەقەلەر ھەزرىتى ئايىشە ۋالىدەمىزنىڭ ياش تۆكۈشىگە سەۋەپ ئىشلاردىن بىرى ئىدى.[400]

ئەنەس بىن مالىك ھەزرىتلىرى: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا كەتكەن ۋاقىتقىچە، ھىۋان (تاماق يىگەندە، تاماق قاچىسى ئاستىغا قويىدىغان ئۈستەلگە ئوخشاش بىر نەرسە) ئۈستىدە بىر نەرسە يىگەنلىكىنى، بۇغداي ئۇنىدىن يېقىلغان نان يىگەنلىكىنى، قاقلاپ پىشۇرغان قوزا گۆشى يىگەنلىكىنى كۆرەي!» دىگەن ئىدى.[401]

ئەبۇ ھۇرەيرە ھەزرىتلىرى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، «ئاللاھىم! ئائىلەمنى، مۇھەممەتنىڭ ئائىلىسى ئۆلۈپ قالمىغۇدەك دەرىجىدە رىزىقلاندۇرغىن! مۇھەممەتنىڭ ئائىلىسىنىڭ رىزىقىنى ئاچلىقتىن ئۆلۈپ قالمىغۇدەك دەرىجىدە قىلغىن!» دەپ دۇئا قىلغانلىقىنى سۆزلەپ بەرگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىر نەرسە يىگەندە دەستىرخان ئۈستىدە يەيتتى. دەستىرخان، يولۇچى ئۈچۈن تەييارلانغان بولۇپ، سەپەر يىمەكلىرى ئۇنىڭ ئىچىگە تولدۇرۇلاتتى. نورمالدا، ئەرەپ دۆلەتلىرىدە دەستىرخان تېرە قاپلاردىن تىكىلەتتى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇ تاماقنى ئېيتىڭلار، بۇ تاماقنى ئەتمەڭلار دىمەيتتى. نىمە بولسا شۇنى يەيتتى. ھەزرىتى ئايىشە ۋالىدەمىز: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، قېشىمغا كېلىپ: يەيدىغان بىر نەرسە بارمۇ؟ دەپ سورىدى. مەن: يوق! دىدىم. پەيغەمبەر: ئۇنداق بولسا، مەن روزا تۇتقان بولاي، دىدى. بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، يەنە بىزنىڭ قېشىمىزغا كەلدى. مەن: يا رەسۇلۇللاھ! بىزگە بىر سوۋغات كەلدىمۇ؟ دىدىم. پەيغەمبەر: نىمە ئۇ؟ دەپ سورىدى. مەن: ھايس (خورما، ياغ ۋە يېغى تارتىۋىلىنغان سۈزمە ئارلاشتۇرۇپ تەييارلانغان يىمەك)، دىدىم. ئۇ كۈنى مەن روزا تۇتۇشقا مەجبۇر قالدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[402]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھالۋا، ھەسەل، خورما ۋە كۆكتات بىلەن پىشۇرغان يىمەكلەرنى ياخشى كۆرەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سۈت بەرگەن ۋاقىتتا، «سۈتتە ئىككى خىل بەرىكەت باردۇر» دەپ بۇيرىغان ئىدى.[403]

ئابدۇللاھ بىن ئابباس: «مەن ۋە خالىت بىن ۋەلىد، كائىناتنىڭ ئەپەندىسى بىلەن بىرلىكتە ھەدەم مەيمۇنە بىنتى ھارىسەنىڭ ئۆيىگە باردۇق. ئۇممۇ ھۇفەيد، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سارماي ۋە سۈت سوۋغات قىلدى. ھەدەم: سوۋغات قىلغان سۈتتىن سىزگە ئازىراق قۇيۇپ بېرەيمۇ؟ دىدى. پەيغەمبەر: ماقۇل، دەپ جاۋاپ بەردى. ھەدەم كىتىپ بىر قاچىغا سۈت قۇيۇپ ئېلىپ كەلگەندىن كېيىن،

---

[396] ئىسلامىيەتنىڭ تۇنجى يىللىرى بىر ۋەسىك،194.3 كېلوگىراملغا تەڭ كىلەتتى. ۋالتىر ھىنىز، ئىسلامدىكى ئۆلچەم بىرلىكلىرى، S:65.

[397] بۇخارى، «بۇيۇ»،33؛«رەھىن»،5؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI،160؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، IV،271؛تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:334؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،S:307.

[398] ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI،71؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،IV،119.

[399] بۇخارى، «ئەتىمە»،41؛ مۇسلىم،«زۇھىت»،39؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI،71؛ تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:366.

[400] كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،S:306.

[401] ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، IV،81.

[402] تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:196.

[403] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،393.

كائىناتتىنڭ ئەپەندىسى سۈتتىن ئىچتى. مەن كائىنات سۇلتانىنىڭ ئوڭ تەرىپىدە، خالىت بىن ۋەلىد بولسا، سول تەرىپىدە ئىدى. رەسۇلۇللاھ بىر ئاز ئىچكەندىن كېيىن، ماڭا: سەنمۇ ئىچكىن! خالىساڭ خالىت بىن ۋەلىدكىمۇ بەرگىن، دېدى. مەن: سەندىن ئېشىپ قالغان سۈتنى ھېچقاچان باشقىلارغا سۇنۇشنى خالىمەيمەن، ئۆزەم ئىچسەم دەپ ئويلايمەن، دېدىم. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ: ئاللاھنىڭ نېمىتىنى يېگەن بىر كىشى‹ئاللاھۇممە بارىك لەنە فىھى ۋە ئاتامنا ھايران مىنهۇ، (ئاللاھىم! سەن بۇ يېمەك بىلەن بىزگە رەھمەت ئېھسان قىلغىن! بىزگە ئۇنىڭدىن بەكىرەك خەيرلىك بولغان يېمەكلەرنى يېيىشكە نېسىپ قىلغىن!)› دېگىلار. ئاللاھ تائالاھ، سۈت ئىچكۈزگەن بىر كىشىگە بولسا،‹ئاللاھۇممە بارىك لەنە فىھى ۋە زىدنا مىنهۇ، (ئاللاھىم! بۇ سۈتتىن بىزگە بەرىكەت ۋە ئېھسان ئاتا قىلغىن) دېگىلار. چۈنكى پۈتۈن يېمەك-ئىچمەكلەر سۈتنىڭ ئورنىنى ئالالمايدۇ، دېدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[404]

مەدىنىلىك مۇسۇلمانلار، خورما دەرەخلىرى مېۋە بەرگەندە، تۇنجى بولۇپ پىشقانلىرىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئېلىپ كېلەتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، قولىغا ئېلىپ بەرىكەت دۇئاسى قىلغاندىن كېيىن، كۆز ئالدىدىكى بالىلارنىڭ ئەڭ كىچىكىنى چاقىرىپ، ئۇنىڭغا بېرەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «بىر ئۆيدە خورما بولمىسا، ئۇ ئۆيدىكى كىشىلەر قىينچىلىقتادۇر» دېگەن ئىدى.

ئەنەس بىن مالىك: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، كاۋىنى بەك ياخشى كۆرەتتى. ئىچىگە كاۋا قاتقان بىر تاماقنى ئېلىپ كەلسە، ئىچىدىكى كاۋىلارنى ئىلغاپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئالدىغا ئىتتىرىپ قوياتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، قوينىڭ ئەڭ تاتلىق گۆشى دۈمبە قىسمى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن ئىدى.[405]

ئۇممۇ ئەييۇپتىن: كائىناتتىنڭ ئەپەندىسى سىلەرنىڭ ئۆيدە ئالتە ئاي تۇرۇپتۇ، ئۇنىڭ ئەڭ ياقتۇرۇپ يېگەن تامىقى قايسى ئىدى؟ دەپ سورىغاندا، ئۇممۇ ئەييۇپ: ئۇ ھېچبىر ۋاقىت مەن ئۇچۈن پالانى تاماقنى ئېتىڭلار، پالانى تاماقنى ئەتمەڭلار! دەپ باقمىدى. ئۇنىڭ ئۆزى ئۇچۇن كەشكەك (گۆشنى ئۇزۇن قاينىتىپ بۇغداي بىلەن بىرلىكتە قاينىتىپ پىشۇرىدىغان تاماق تۈرى) پىشۇرغانلىقىنى كۆردۇق. بۇ تاماقلانى بەش كۈندە، ئالتە كۈندە، بەزىدە ئون كۈندە بىر پىشۇرغانلىقنى كۆرگەن ئىدۇق، دېدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[406]

ئەبۇ مۇسالئەشئارى: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ توخۇ گۆشى يېگەنلىكىنى كۆرمىگەن ئىدىم» دېگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تاماقنىڭ ئاستىدا قالغان قىسمىنى بەكمۇ ياخشى كۆرەتتى. ئۇ: «ئەگەر بىر كىشى، بىر قاچىدا تاماق يېگەندىن كېيىن، قاچىدا قالغان تاماق يۇقلىرىنى پاكىزە يەۋەتسە، ئۇ قاچا ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ!» دېگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بەزىدە يېشىل خورما بىلەن قوغۇن ياكى يېشىل خورما بىلەن تەرخەمەك يەيتتى. ئۇ: «بۇنىڭ ئىسسىقلىقى بىلەن ئۇنىڭ سوغۇقلىقى، ئۇنىڭ سوغاقلىقى بىلەن ئۇنىڭ ئىسسىقلىقى تەڭشىلىدۇ» دېگەن ئىدى.[407]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئەي ئەبۇ زەر! گۆش پىشۇرگەن ۋاقتىڭدا، ئۇنىڭغا سۇنى جىقاراق قۇيغىن، چۈنكى خوشنىلارنىمۇ ئويلاپ قويۇش كېرەك. ئۇلارغىمۇ ئازىراق بەرگىن![408] خوشنىسى ئاچ تۇرۇپ، قورسىقىنى تويدۇرغان كىشى، مۆمىن زاتلاردىن ئەمەستۇر. ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار، باشقىلارغا يېمەك يېگۈزۈڭلار، باشقىلارغا ئاللاھنىڭ سالامىنى يەتكۈزۈپ، جەننەتكە كىرىڭلار.[409] بىر كىشىنىڭ تامىقى ئىككى كىشىگە يېتىدۇ. ئۈچ كىشىنىڭ تامىقى تۆت كىشىگە يېتىدۇ. تۆت كىشىنىڭ تامىقى سەككىز كىشىگە يېتىدۇ» دېگەن ئىدى.[410]

ئەسما بىنتى ئەبى بەكىر، پىشقان تاماقنىڭ ھورى ۋە قىزىقى كەتكۈچە، ئۈستىنى ئېتىپ قويۇشنى تەۋسىيە قىلاتتى. ئۇ: «بۇ ئىش ھەققىدە پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بۇنداق قىلىش تاماقنىڭ بەرىكىتى، دېگەن ئىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەككە ئېلىنىغاندا، تاغىسى ئەبۇ تالىپنىڭ قىزى ھەزرەتى ئۇممۇ ھانىنىڭ ئۆيىگە بارغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا: ئۆيىڭىزدە يەيدىغان بىر نەرسە بارمۇ؟ دەپ سورىدى. ھەزرەتى ئۇممۇ ھانى: ياق، پەقەت قاتتىق نان ۋە سىركە بار، بۇلارنى سىزنىڭ

---

[404]ئەبۇ داۋۇت، «ئەشرىبە»، 21؛ تىرمىزى، ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، I،284؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،397؛ تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:220.

[405]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،391~393؛ تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:188؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،S:310.

[406]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،393.

[407]تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:213.

[408]تىرمىزى، «ئەتىمە»، 30؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، V،149؛ بەيخاكى، ئەس-سۇنەن،II،232.

[409]ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،III،14؛ بەيخاكى، ئەس-سۇنەن،II،259؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، V،29.

[410]ئىبنى ماجە، «ئەتىمە»،2.

ئالدىڭىزغا ئېلىپ كېلىشتىن خىجىل بولىمەن! دىدى.[411] پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئۇلارنى ئېلىپ كەلگىن، سۇدا يۇمشاتقىن، ئازىراق تۇز ئېلىپ كەل، دىدى. ئۇستىگە ئازىراق سىركە قۇيۇپ يىگەندىن كېيىن، ئۇلۇغ ئاللاھقا رەھمەت ئېيتىپ: ئەي ئۇممۇھانى! سىركە نەقەدەر گۈزەل نەرسىدۇر. ئۆيىدە سىركە بار بولغان بىر ئۆي، ئۇششاق يىمەكلىكلەردىن مەھرۇم سانالمايدۇ! دىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن: ئىچىملىكلەردىن قايسى ئەڭ گۈزەل؟ دەپ سورىغاندا، ئۇ: تاتلىق ۋە ئىللىق سۇ، دىدى.[412]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇيۇتۇسسۇكيا دىگەن يەردىن ئېلىپ كەلگەن تاتلىق سۇنى ئىچەتتى. بۇ سۇ مەدىنە بىلەن ئىككى كۈنلۈك ئۇزاقلىقتا ئىدى.[413]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «سىلەر بىر نەرسە يىگەندە ئوڭ قولۇڭلار بىلەن تۇتۇپ يەڭلار! بىر نەرسە ئىچكەندىمۇ، ئوڭ قولۇڭلار بىلەن تۇتۇپ ئىچىڭلار، چۈنكى شەيتان سول قولى بىلەن يەپ-ئىچىدۇ. سىلەر سۇ ئىچكەندە قاچىنىڭ ئىچىگە پۈۋلىمەڭلار!» دىگەن ئىدى.

تاماق يىگەندە ۋە ئىچكەندە، قاچا ئىچىگە پۈۋلەپ يېيىشنى قەتئى قارشى ئىدى، شۇنداقلا ئالتۇن ۋە كۈمۈش قاچىلاردا تاماق يېيىشنى چەكلىگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سۇ ئىچكەندە، بىر پىيالە سۇ ئىچىش ئۈچۈن، ئۈچ قېتىم يۇتۇملايتتى ۋە «بۇ بەكىرەك خەيرلىك ۋە ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرىدۇ. سىلەر بىر نەرسە ئىچكەندە، بىر يۇتۇمدا ئىچمەڭلار! تۆگىلەردەك بىر نەپەستە ئىچمەڭلار، ئىككى ۋە ئۈچ قېتىم نەپەس ئېلىپ ئاندىن ئىچىڭلار، سۇ ئىچىشتىن بۇرۇن‹بىسمىللاھ!› ۋە ئىچىپ بولغاندىن كېيىن‹ئەلھەمدۇلىللاھ!›دەڭلار» دىگەن ئىدى.[414]

نەۋەۋى بىن مۇئاۋىيە: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسى بىر نەرسە ئىچكەندە، ئۈچ قېتىم نەپەس ئالاتتى. ئىچىشتىن بۇرۇن ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئاتاتتى، ئاخىرىدا بولسا، ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتاتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[415]

ھەزرەتى ئايشە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۆزى ئۈچۈن ياسالغان سۇ قاچىسىغا، ئەتىگەن قۇيۇلغان سۇنى ئاخشىمى، ئاخشىمى قۇيۇلغان سۇنى ئەتىگەندە ئىچەتتى. تاماقتىن بۇرۇن ۋە كېيىن قوللىرىنى يۇياتتى. ئوڭ قولى بىلەن يەپ-ئىچىش ئۇنىڭ ئادىتى ئىدى. تاماقتىن بۇرۇن قول يۇغاندا باشتا ياشلار، تاماقتىن كېيىن قول يۇغاندا بولسا، باشتا چوڭلار يۇياتتى.[416] تاماقنى بىر چەتتىن، قاچىسى ئالدىدىن يېيىش ۋە ئوڭ پۇتىنى تىكلەپ، سول پۇتى ئۈستىدە ئولتۇرۇش ئۇنىڭ سۈننىتى ئىدى. بەك قىزىق تاماقلارنى يىمەسلىك ۋە پۇرىماسلىقنى تەۋسىيە قىلاتتى. تاماق يىگەندە گەپ قىلىشنى قەتئى ياخشى كۆرمەيتتى. بۇ ئاتەشكە چوقۇنغۇچىلارنىڭ ئادىتى، خوشال سۆزلەرنى قىلىشنى تەۋسىيە قىلاتتى. تۇز بىلەن باشلاش ئۇنىڭ سۈننىتى ۋە شىپاسى ئىدى. يىمەك-ئىچمەك ئادىتىنى ئۆگىتىش، ئىبادەت بىلملىرىنى ئۆگىتىشتىن بۇرۇن تۇرىدىغانلىقىنى، تاماقنى تويغىچە يېيىش ئىسلامىيەتتىن بۇرۇنقى بىدئەتلىك ئىكەنلىكىنى، ھەر كۈنى گۆش يېيىشنىڭ يۈرەككە زىيانلىق ئىكەنلىكىنى، بۇنى پەرىشتىلەرنىڭ ياخشى كۆرمەيدىغانلىقىنى، گۆشنى ئاز يېيىشنىڭ بولسا، گۈزەل خۇيلارنى بۇزىدىغانلىقىنى، دەستىرخان ئۈستىدە تاماق يېيىش ۋە ئۇنى يەرگە سېلىش، دەستىرخاننىڭ تېرىدىن بولىشىنى، كۆكتات تۈرىدىكى تاماقلارنى كۆپرەك يېيىشنى تەۋسىيە قىلاتتى. كۆكتات تۈرلىرى بولمىغان دەستىرخاننىڭ ئەقىلسىز بىر قېرىغا ئوخشايدىغانلىقىنى بىلدۈرگەن» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئىمامى جافەر سادىق: «مال-دۇنياسى ۋە بالا-چاقىسىنىڭ كۆپ بولىشىنى ئارزۇ قىلغان كىشى، كۆكتات تۈرىدىكى تاماقلارنى يىسۇن!» دىگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «باشتا دەستىرخانغا كېلىپ ئولتۇرۇش، ئاندىن تاماق كېلىش كېرەك. مەن بىر قۇل، مەن قۇللاردەك ئولتۇرۇپ تاماق يەيمەن.[417] قورساق ئاچماي تۇرۇپ تاماق يىمەسلىك، يىگەندىمۇ كۆپ يىمەسلىك، ھەددىدىن ئارتۇق يىمەسلىك، ھەيران قالغۇدەك ئىش بولمىسا، كۈلمەسلىك. ياخشىلىقلارنىڭ بېشى ئاچلىق، يامانلىقلارنىڭ بېشى توقلۇق» دىگەن ئىدى.

---

[411]تىرمىزى، «ئەتىمە»، 35؛ ھاكىم،ئەل-مۇستەدرەك، IV، 59؛ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىق، IV، 243؛ تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»، S:181؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە، S:307.

[412]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 391.

[413]ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، VI، 100؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، IV، 154.

[414]تىرمىزى، «ئەشرىبە»، 13.

[415]تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»، S:228.

[416]مۇسلىم، «ئەشرىبە»، 142؛ ئەبۇ داۋۇت، «ئەتىمە»، 20؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، II، 33، 8؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، II، 43، كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە، S:315.

[417]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 381؛ كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:86.

يېمەكنىڭ تەمى، ئاچ قورساق بولغاندا تېتىيدۇ. قورساقنى بەك تويغۇزىۋېتىش ئادەمنى ئۇنۇتقاق قىلىپ قويىدۇ. يۈرەكنى ئاجىزلىتىدۇ. هاراق-شاراپلاردەك قاننى بۇزىدۇ. ئاچلىق ئادەمنى ئەقىللىق قىلىپ، يۈرەكنى ياشارتىدۇ.

پاسىق ۋە يامان نىيەتلىك ئادەملەر بىلەن بىرلىكتە يەپ-ئىچمەسلىك، قايىنىتىپ پىشۇرىدىغان تاماقلارنىڭ ئۈستىنى ئېتىپ سوۋۇتۇش كېرەكتۇر. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «ئوڭ قولۇڭلار بىلەن يەڭلار، ئىچىڭلار!» دېگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئوڭ قولى بىلەن نانىنى ئېلىپ، سول قولى بىلەن تاۋۇزنى يەيتتى. ناننى ئىككى قولى بىلەن سۇندۇراتتى.[418]

تاماق يېگەندە ئاغزىغا پاتقۇدەك ئېلىش، تاماق يېگەندە، ئوڭ-سولغا، ئالدى-ئارقىغا قارىماسلىق، ئاغزىنى يوغان ئاچماسلىق كېرەك. دەستىرخاندا قولى بىلەن ئۈستى-بېشىنى ۋە چاچلارنى تۇتماسلىق، چۈشكۈرمەكچى ياكى يۆتەلمەكچى بولغاندا، ئارقا تەرەپكە قاراپ، باشنى پەسكە ئەگىش كېرەك. چاقىرمىغان يەرگە بارماسلىق، دەستىرخاندا باشقىلاردىن كۆپ يېمەسلىك، قورساق تويغاندا، گۇناھ ئىشلەشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن دۇئا قىلىش، قىيامەت كۈنىدىكى ھېساب-كىتابتىن قورقۇش كېرەك. تېخىمۇ ياخشى ئىبادەت قىلىشقا قۇۋۋەت بېرىش مەقسىتىدە تاماق يېيىش، ئاچ قالغان تەغدىردىمۇ، ئاستا-ئاستا يېيىش كېرەك. باشتا چوڭلارنىڭ قول ئۇزىتىشىنى ساقلاش، ئۆچ قېتىمدىن ئارتۇق باشقىلارغا «ئېلىڭلار!» دېگەندىن كېيىن، يېيىش. باشقىلارنى بىئارام قىلماسلىق، باشقىلار بىلەن بىرلىكتە تاماق يېگەندە، باشقىلارنىڭ قورسىقى تويماي تۇرۇپ، تاۋاقتىن قولىنى تارتماسلىق كېرەك. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، تاماقنى ئاز يەيتتى، قورساق تويغۇدەك يېيىشكە قارشى ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «ئىنساننىڭ يۈرىكى، ئېتىزلىقتىكى زىرائەتلەرگە ئوخشايدۇ. تاماق يامغۇرغا ئوخشايدۇ. ئارتۇق يامغۇر زىرائەتلەرگە زىيان سالغاندەك، ئارتۇق تاماق يۈرەكنى ئۆلتۈرىدۇ. كۆپ يېگەن، كۆپ ئىچكەن ئادەمنى ئاللاھ تائالا ياخشى كۆرمەيدۇ» دېگەن ئىدى.

رەسۇلۇللاھ، ئاشقازاننىڭ ئۈچتە بىرىنىڭ تاماق بىلەن، ئۈچتە بىرىنىڭ بولسا ئىچىملىكلەر بىلەن قالغان ئۈچتە بىرىنىڭ بولسا، بوش قېلىشىنى تەۋسىيە قىلاتتى. ئەڭ ياخشى ئادەت بولسا، ئاز يەپ، ئاز ئۇخلاشتۇر. تاماقنى جىق يېيىش كېسەللىكلەرنىڭ باشلانغۇچى، ئاز يېيىش بولسا، دورىلارنىڭ بېشىدۇر. بىر كىشىلىك تاماققا ئىككى كىشى تويىدۇ. مېھمان ساھىپخاندىن نان بىلەن تۇزدىن باشقا نەرسە كۈتمەسلىكى كېرەك. ساھىپخان بولسا، مېھمانغا تاماق سۇنۇشى، قولىغا سۇ ئېلىشى كېرەكتۇر.

خەلىپە هارۇننۇرەشىد، كەلگەن مېھمانلارنىڭ قولىغا سۇ ئالاتتى. مېھمان ياخشى كۆرگەن نەرسىنى بېرىش، هالال ۋە پاك نەرسىلەرنى مېھمانغا ئىكرام قىلىش، كىرلىشىپ قالغان ياكى كونىراپ قالغان بولسا، ئۆزىگە ۋە هايۋانلىرىغا بېرىش كېرەكتۇر. بۇنداق ئۆينىڭ بەرىكىتى ئاشىدۇ. ھەتتا بۇ بەرىكەت نەۋرىلىرىگىمۇ نائىل بولىدۇ. يەرگە چۈشۈپ كەتكەن تاماقلارنى يىغمىسا، شەيتان يەيدۇ. تاماق قاچىسىنىڭ تېگىدە قالغانلارنى سېرىپ پاكىزە يېيىش سۈننەتتۇر. قېتىق ۋە يۇقى قالىدىغان ئىچىملىكلەرنىڭ قالدۇقلىرىغا سۇ قۇيۇپ ئىچىۋېتىش چوڭ ساۋاپتۇر. چىنە-قاچىلاردا تاماق قالدۇقلىرىنى قويۇپ قويماق جائىزدۇر. رەسۇلۇللاھ، مۆمىنلەرنىڭ تاماقنى پاكىزە يېيىشىنى سۆيەتتى. تاماقتىن كېيىن چىشلارنى مىسۋاك بىلەن تازىلاش رەسۇلۇللاھنىڭ سۈننىتى ئىدى. پاكىزلىق ئىماننى كۈچلەندۈرىدۇ. تاماقتىن كېيىن ساھىبخانغا بەرىكەت ۋە رەھمەت تىلەپ دۇئا قىلىش، ساھىپخاندىن قايتىش روخستى ئېلىش ۋە ئۆيىگە مېھمانلاپ بېرىشقا تەكلىپ قىلىش، تاماق ۋاقتىدا، قورقۇنۇچلۇق ۋە كۆڭۈل ئېلىشىدىغان گەپلەرنى قىلماسلىق، ئۆلۈم ۋە كېسەللەر ھەققىدە سۆزلىمەسلىك، دەستىرخانغا كەلگەن تاماقلارغا تەپسىلى سەپسالماسلىق. ئاغزىدىكىنى يۇتۇپ بولماي تۇرۇپ، يەنە دەستىرخانغا قول ئۇزاتماسلىق، تاماق ۋاقتىدا، بىر نەرسە ئۈچۈن ياكى ناماز قىلىش ئۈچۈن دەستىرخاندىن ئايرىلماسلىق، نامازنى تاماقتىن بۇرۇن قىلىش، ئەگەر دەستىرخانغا ئېلىپ كەلگەن تاماقلار، بالدۇر مۇزلاپ قالىدىغان ياكى بۇزۇلۇپ قالىدىغان تاماقلار بولسا، تاماقتىن كېيىن ناماز ۋاقتى مۇۋاپىق بولسا، تاماقتىن كېيىن ناماز قىلىش. تاماق يىغىلغاندا، دەستىرخاندىن ئايرىلىش، يول ئۈستىدە ياكى يول يۈرگەچ تاماق يېمەسلىك كېرەك.

ئاغزىدا گۆش، ماي ياكى تاماق پۇرىقى بولسا، يۇيۇپ بولغاندىن كېيىن ئۇخلاش. كىچىك بالىلارنىڭمۇ قوللىرىنى پاكىزە يۇيۇش كېرەك. توق قورساق ئۇخلىماسلىق. تاماقنى مۇۋاپىق مىقداردا ئېتىش، كۆپ ئېتىۋېلىپ ئىسراپ قىلماسلىق كېرەك. ئۇن ۋە باشقا نەرسىلەرنىڭ ئاغزىنى ئېتىق تۇتۇش. ئۆستەڭلەرگە ياكى ئېرىقلارغا ئېگىلىپ ئاغزى بىلەن سۇ ئىچمەسلىك. چاي چۆگۈنلىرىنىڭ جۈمەكلىرىدىن سۇ ئىچمەسلىك. پىيالىنىڭ پۇچۇپ كەتكەن يېرىدىن بىر نەرسە ئىچمەسلىك. يازدا ئىللىق سۇ ئىچىش. رەسۇلۇللاھ، يازدا ئىللىق سۇ ئىچەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە كەشكەك پىشۇرۇشنى، جەبرائىل ئەلەيھىسسالام ئۆگەتكەن ئىدى. بۇ تاماق ئادەمگە

---

[418]مۇسلىم، «ئەشرىبە»، 142؛ ئەبۇ داۋۇت، «ئەتىمە»، 20؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 8، 33، II؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، 43، II، كاستالانى، ئەل-مەۋاهىبۇل، لەدۇننىييە، 315:S.

قۇۋۋەت بېرىدۇ. پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ئارپا ئۇنىدىن نان يېگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، كاۋىدىن ياسالغان تاتلىقلارنى، مەرجىمەك (ئەرەپ ئارىلى ۋە بەزى دۆلەتلەردە ئۆستۈرۈلىدىغان بىر خىل زىرائەت) شورپىسىنى، ئۇۋۇلانغان گۆشنى، قوي گۆشىنى بەكمۇ ياخشى كۆرەتتى. بولۇپمۇ قويىنىڭ ئالدى پۇتى، تۆش ۋە دۈمبە قىسمىنى ئوغلاقنىڭ دۈمبە قىسمىنى يېيىشنى ياقتۇراتتى. ئوغلاق گۆشى ئاسان ھەزىم بولىدىغان بولۇپ، ھەممە كىشىگە ماس كېلىدۇ.[419]

ئەركەك ھايۋاننىڭ گۆشى، چىشى ھايۋاندىن، قارا گۆش ئاق ياغلىق قىسمىدىن ئاسان ھەزىم بولىدۇ. ھەزىم بولۇش ۋە لەززەتلىك بولۇش تەرەپتىن قوي گۆشى، كالا سۈتى ئەڭ ياخشىدۇر. ئۇۋۇلانغان گۆشلەردىن كېيىك گۆشى ئەڭ لەززەتلىكتۇر. توشقان گۆشىمۇ ھالال بولۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز يېگەن ئىدى. توشقان گۆشى بۆرەكنى ياخشىلاپ، سۈيدۈكنى ھەيدەيدۇ. كۆپ يېسە ئۇيقۇسىزلىقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. قۇش ۋە چۈجە گۆشى ھەر كىشى ئۇچۇن پايدىلىق. قەپەزدە باقىدىغان ھايۋانلاردىن توخۇنىڭ گۆشى ئەڭ ياخشىدۇر.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سىركىنىڭ ئېسىل نەرسە ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن ئىدى. سىركە ئەڭ پايدىلىق يېمەكلىكتۇر. خورمىمۇ تاماقتا تەڭۋە بولۇپ، نان بىلەن بىللە ئىستېمال قىلىنىدۇ. خورمىنى ئايرىم يېيىشمۇ سۈننەتتۇر. ئۈزۈم ھەم مېۋە ھەم تاماقتۇر. ئۈزۈمنى نان بىلەن يېيىش سۈننەتتۇر.

قۇرۇق ئۈزۈم، ياڭاق، بادام يېيىشمۇ سۈننەتتۇر. ھەسەل شىپالىقتۇر. يەتمىش پەيغەمبەر ھەسەلگە بەرىكەت تىلەپ دۇئا قىلغان. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز خورمىنى بەكمۇ ياخشى كۆرەتتى. خورما بىلەن قوغۇن ۋە تاۋۇزنى بىللە يەيتتى. قوغۇن-تاۋۇز بۆرەكنى تازىلاپ، باش ئاغرىقىنى توختىتىدۇ. قۇرۇت چۈشۈرىدۇ. كۆزگە داۋاسى بار. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئىللىق شەربەتلەرنى ياخشى كۆرەتتى. پولۇ يېگەندە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە دۇئا قىلىشىمىز كېرەك.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، دادۇرنى شاكىلى بىلەن يېيىشنى مەنئى قىلدى. قارا كۆز بەدىيانىنى بولسا، دەرتلەرگە شىپا بولىدۇ، دېگەن ئىدى. ياڭاقنى سۈزمە بىلەن يېيىش شىپالىق، بۇلارنى ئايرىم يېيىش بولسا، زىيانلىق دېگەن ئىدى. بۇلارنى باشقا نەرسىلەر بىلەن بىرلىكتە يېيىش كېرەكتۇر. ئۈزۈمنىڭ ئۇرۇقى زىيانلىق، ئۈزۈم سېپىنى سول قول بىلەن تۇتۇش، ئۈزۈمنى بولسا، ئوڭ قول بىلەن يېيىش كېرەك دېگەن ئىدى. ئايۋا (بىر خىل دەرەخ) يۈرەكنىڭ يۈكىنى ئازلىتىدۇ. ھەر بىر تال تاۋۇز، قوغۇن ۋە ئانارلاردا بىر تامچە جەننەت سۈيى باردۇر، دېگەن ئىدى. بىر تال ئانارنى يالغۇز يېيىش كېرەك، يەنى بىر تامچە جەننەت سۈيىنى زايە قىلماسلىق ئۇچۇندۇر. ئانار يۈرەك ۋە ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. گۆشلۈك قىسمى بىلەن بىرلىكتە سىقىپ سۈيىنى ئىچسە، سەپرانى يوقىتىدۇ. ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ. ئەنجۈر يۈرەك سىقىلىشقا، بوغۇملارنىڭ ئۇيۇشۇپ قېلىشى ۋە ھەزىم قىلىش سىستېمىسىنىڭ سانجىپ ئاغرىشىغا داۋا بولىدۇ، دېگەن ئىدى.

يېشىل تەرخەمەكنى تۇز بىلەن يېيىش، ياڭاقنى، خورما ۋە ھەسەل بىلەن يېيىش پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۈننىتىدۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، چەيزىنى مەنئى قىلدى ۋە زەيتۇن يېغى بىلەن پىشۇرۇڭلار، دېگەن ئىدى. خىرپەنىمۇ مەنئى قىلغان ئىدى. تۇم يىلتىزلىق كەرەپشە ئۇنتۇتقاقلىققا پايدىلىق. سۈيدۈكنى ھەيدەيدۇ، قان ۋە سۈت تولۇقلايدۇ. جىگەرنى تازىلايدۇ. كەنگەر بولسا، ئۆتتىكى تاشنى ئېرىتىدۇ، قاننى تازىلايدۇ، قان-تومۇرلارنى راۋانلاشتۇرىدۇ، تەر پۇراشنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ، دېگەن ئىدى. باشقا بىر يەرگە كەلگەن كىشىنىڭ باشتا ئازىراق خام پىياز يېيىشى كېرەكتۇر. پىياز مىكروپلارغا قارشى تۇرىدۇ. پىيازدىن كېيىن، ئازىراق كەرەپشە يېسە، سېسىق پۇراقنى كەتكۈزىدۇ. سەدەپ ئوتى يېيىش ئارقىلىقمۇ پۇراق يوقاتقىلى بولىدۇ، دېگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئەڭ ئاخىرى يېگەن تامىقىنىڭ ئىچىدە پىياز بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «پىياز ۋە سامساقنى پىشۇرۇپ يەڭلار! ئۇلارنىڭ پۇرىقى پەرىشتىلەرنى بىئارام قىلىدۇ» دېگەن ئىدى. تۇرۇپ بولسا، سۈيدۈكنى ھەيدەپ، ھەزىم قىلىشنى ئاسانلاشتۇرىدۇ، دېگەن ئىدى.

## رەسۇلۇللاھنىڭ ئۆي ئىچى ۋە تالا-تۈزدىكى ھالى

ھەزرىتى ھۈسەيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆي ئىچىدىكى ھاللىرىنى دادىسىدىن سورىغاندا: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۆيگە كىرىشى بىلەنلا، ۋاقتىنى، ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش، ئائىلە ئىشلىرىغا ياردەم قىلىش ۋە ئۆزىنىڭ شەخسىي ئىشلىرى بولۇپ ئۈچكە ئايرىغان ئىدى. ئۆزىگە ئايرىغان ۋاقتىنىمۇ، ئۆزى بىلەن باشقا ئىنسانلار ئارىسىدا بۆلۈشەتتى. ئۇ ۋاقىتتا پەقەت، تاللانغان ئىنسانلار بولغان ساھابىلار كىرەتتى. خەلققە ئۇلار ئارقىلىق دىنى بىلىملەرنى تەبلىغ قىلاتتى ۋە ئۆگىتەتتى. خەلقى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ھەر قانداق ئىش

---

[419] تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:188.

تاشلىنىپ قالمايتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۈممىتىگە ئايرىغان ۋاقتى بولسا، پەزىلەت ئىگىلىرىنىڭ دىنىدىكى ئۈستۈنلۈك دەرىجىسى بويىچە ئۇلارنى ئايرىپ چاقىرىپ سۆھبەت قىلىشنى ئادەت قىلغان ئىدى. ئۇلارنىڭ بەزىلىرىنىڭ بىر ھاجىتى بولسا، بەزىلىرىنىڭ ئىككى ياكى ئۈچ ھاجىتى بولغان بولاتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارنىڭ دىنى ھاجەتلىرى بىلەن ئالدىراش بولاتتى. سوئاللىرىغا مۇۋاپىق جاۋاپلارنى بېرەتتى ۋە ئۇلارغا:«بۇلارنى، بۇ يەردە كەلگەنلەر، بۇ يەرگە كەلمىگەنلەرگە ئۆگىتىڭلار! مېنىڭ قېشىمغا كېلىپ، ئۆز ھاجىتىنى ئېيتالمىغان كىشلەرنىڭ ھاجەتلىرىنى سىلەر ماڭا يەتكۈزۈڭلار! مۇھەققەقكى، ھاجىتىنى ئېيتالمىغان بىر كىشىنىڭ ھاجىتىنى يەتكۈزگەنلەرنىڭ پۇتلىرىنى، ئاللاھ تائالاھ، قىيامەت كۈنى سىرائات كۆۋرۈكىدىن ئۆتكەندە مۇستەھكەم قىلىدۇ›دەيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىدا بۇنىڭدىن باشقا بىر نەرسە مەدىھىيلەنمەيتتى ۋە تىلغا ئېلىنمايتتى. قىسقىسى ئۇ باشقا نەرسىلەرنى قوبۇل قىلمايتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھۇزۇرىغا كىرگەنلەر، ئوقۇغۇچى بولۇپ كىرەتتى. ئۇلار، ئەڭ ئۇلۇغ ئىلىم زوقىنى ئالاتتى ۋە باشقىلارغا ئىلىم ئۆگەتكۈدەك بىر سەۋىيەگە كېلىپ ھۇزۇرىدىن ئايرىلاتتى!...» دەپ جاۋاپ بەردى.

ھەزرىتى ھۈسەيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۆيدىن قايسى شەكىلدە چىقىدىغانلىقنى سورىغاندا: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسى سىرتتا پاراڭلاشمايتتى. پەقەت مۇسۇلمانلارغا پايدىلىق بولغان بىر سۆز كېرەك بولغاندا، يەنى، يامانلىشىپ قالغانلارنى ياراشتۇرماق، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى مۇزلارنى ئېرىتىش كېرەك بولغاندا سۆز قىلاتتى. ھەر بىر قەۋمنىڭ ئەڭ مۆتىۋەر ئادەملىرىگە ئىكرام قىلاتتى ۋە ئۇلارنى قەۋملىرىگە ھاكىم قىلاتتى.[420] خەلققە ئاسايىشلىق كەلتۈرەتتى ۋە ئۇلارنىمۇ ئەسكەرتىپ تۇراتتى. ھېچقانداق كىشىدىن گۈزەل يۈزىنى، خۇش-خۇي مىجەزىنى ئايىمايتتى.

ئاسخابىنى كۆرمىسە، ئۇلارنى ئىزدەپ سوراپتتى ۋە خەلق ئارىسىدىكى ئىشلارنى سوراپ تۇراتتى. ياخشىلىقلارنى تەۋسىيە قىلاتتى. يامان ئىشلاردىن ئۇزاق تۇرۇشقا ئۈندەيتتى. ئۇنىڭ ھەر بىر ئىشى ياراشتۇرغۇچى ئىدى، ئىختىلاپ پەيدا قىلمايتتى. باشقىلارنىڭ غەپلەتتە قالغانلىقىنى پەرىق ئېتىشى بىلەن مۇسۇلمانلارنى ئاگاھلاندۇرۇشتىن چېكىنمەيتتى. ھەر دائىم ھۇشيار ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئىبادەتتە تولىمۇ ئەستايىدىل ۋە تەقۋادار ئىدى. باشقىلارنىڭ ھەققىگە تاجاۋۇز قىلىش ياكى باشقىلارنىڭ ھەققىنى قوغداشتا قۇسۇر چىقارمايتتى. ئۇنىڭغا يېقىن بولغانلار ئىنسانلارنىڭ ئەڭ خەيرلىك ئىنسانلىرى ئىدى.

ئۇنىڭ نەزىرىدە ئاسخابلارنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى، ئەڭ مۇبارەك ۋە ئەڭ ئۇلۇغ بولغىنى بولسا، مۇھتاجلارغا ياردەم قىلغان ۋە ياخشىلىقنى يايغان كىشلەردۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئاللاھنى ئەسلىمەستىن، ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ئوقۇماستىن يۈرمەيتتى، ئولتۇرمايتتى.

مەسچىتتە ئۆزىگە ئايرىم بىر يەر ئايرىمايتتى. بۇنداق قىلىشقا قارشى ئىدى. مەيلى قەيەردە بولسۇن، توپلىشىپ ئولتۇرغان بىر جامائەتنىڭ يېنىغا كەلسە، تۆرىگە چىقىۋالماي بىر چەتتە ئولتۇراتتى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ مۇشۇنداق بولۇشىنى تەۋسىيە قىلاتتى.

ئۆزى بىلەن ئولتۇرغان ھەر قانداق كىشىنىڭ ھەققىنى بېرەتتى. ئۇلار شۇنداق بىر ھېسسىياتقا كېلەتتىكى، ئۆزىدىن باشقا ھېچكىمنى رەسۇلۇللاھنىڭ بۇ قەدەر ياخشى كۆرۈشىگە ئېرىشمىگەن، دەپ ئويلاپ قالاتتى. ئۇنىڭ ئالدىغا ھاجىتىنى ئاڭلاتقان كىشىگە تاكى ئۇنىڭ يېنىدىن ئايرىلغىچە، ئۇنىڭ ئۈچۈن باش قاتتۇراتتى.

ئۇنىڭدىن بىر كىشى بىر نەرسە تەلەپ قىلسا ياكى ھاجىتىنى سۆزلىسە، ھەرگىز رەت قىلمايتتى. يېنىدا بار بولسا بېرەتتى، يوق بولسا، تاتلىق سۆزلەر بىلەن يولغا سالاتتى. ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقى پۈتۈن ئىنسانلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغۇدەك كەڭ ئىدى.

ئۇلارغا شەپقەتلىك بىر ئاتا بولغان ئىدى. ھەق-ناھەقتە ھەممە كىشىگە ئادىل ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ مەجلىسى-ئىلىم، ھايا، سەۋىر ۋە ئامانەت مەجلىسى ئىدى.

ئۇنىڭ مەجلىسىدە نە يۇقىرى ئاۋاز، نە باشقىلارنى تەنقىتلەش بولمايتتى. باشقىلارنىڭ كەمچىللىكلىرىنى تۇتۇپ ئاشكارە قىلمايتتى. ئۇنىڭ مەجلىسىدىكى كىشلەر، بىر-بىرىدىن ئېسىل ئىنسانلار بولۇپ، بىر-بىرىدىن ئارتۇقچىلىقلىرى بولسا تەقۋالىق تەرەپتە ئىدى. بىر-بىرىدىن كەمتەر ۋە ئېغىر بېسىق ئىدى.

چوڭلارغا ھۆرمەت قىلسا، كىچىكلەرگە شەپقەتلىك ۋە ئىززەتلىك ئىدى. قول ئىلكىدە بولغان كىشلەرنى، يوقسۇللارغا ياردەم قىلىشقا سەپەرۋەر قىلاتتى. غېرىپ ۋە مۇساپىر بولغان كىشلەرنى قوغدايتتى ۋە ئۇلارغا يانتاياق بولاتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەر دائىم خۇش-خۇي ۋە تەبەسسۇم چىراي ئىدى. شەپقەتلىك، ئەپۇچان ۋە خەير-ساخاۋەت ئىگىسى بولۇپ، قەلبى يۇمشاق ئىدى.

---

[420]ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە،254،II؛ ۋاكىدى، ئەل-مەگازى،925،III؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 262،I.

باشقىلار بىلەن ئۇرۇشمايتتى، ۋارقىراپ-جاقىرمايتتى، يامان سۆزلەرنى قىلمايتتى، باشقىلارنى ئەيىپلىمەيتتى، بېخىل ئەمەس ئىدى. ياقتۇرمىغان نەرسىلەرنى كۆرگەندە كۆزىنى يۇمىۋالاتتى. خەلقنى ئۈمىدسىزلەندۈرمەيتتى. بىر نەرسىدىن خوش بولمىغاندا، ئۇنى ئوچۇق-ئاشكارە بىلدۈرمەيتتى.

رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام ئۈچ نەرسىدىن ئۇزاق ئىدى. بۇلار: ئىنسانلار بىلەن تارتىشىش؛ كۆپ سۆزلەش؛ ۋاقىتنى بوش ئۆتكۈزۈش.

ئىنسانلارنى ئۈچ ئىشتا ئۆز هالىغا قويۇپ بېرەتتى، بۇلار: هەر قانداق بىر كىشىنى يۈزىگە ياكى ئارقىسىدىن گەپ قىلمايتتى، ئەيىپلىمەيتتى؛ باشقىلارنىڭ ئەيىپىنى ئاچمايتتى؛ هېچقانداق بىر كىشىگە، ساۋاپلىق ۋە خەيرلىك بولمىغان سۆز قىلمايتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆهبەتلىرىگە قېتىلغانلار، بېشىغا قۇش قونۇۋالغاندا، دىققەت بىلەن تۇتۇشقا تەمشەلگەندەك، ئۇنىڭ سۆزلىرىنى دىققەت بىلەن ئاڭلايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، سۆزىنى تۈگەتكەندىن كېيىن، ئۆز سۆزلىرىنى قىلاتتى. ئۇنىڭ قېشىدا ئەسلا تالاش-تارتىش قىلمايتتى. ئۇلاردىن بىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىدا گەپ قىلىۋاتقاندا، باشقىلىرى، سۆهبەتدىشىنىڭ سۆزى تۈگىگىچە جىم ئولتۇراتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا، باشتا سۆزلىگەن كىشى بىلەن ئەڭ ئاخىرىدا سۆزلىگەن كىشىنىڭ سۆزلىرى ئوخشاش ئىدى.

سۆهبەت ئەهلى بەزى نەرسىلەرگە كۈلگەن ۋاقىتتا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ ئۇلارغا ماس هالدا يېنىك كۈلەتتى. ئۇلار بىر نەرسىگە هەيران قالغاندا، ئۇمۇ ئۇلارغا ماس هالدا هەيران قالغانلىقىنى ئىپادىلەيتتى.

هۇزۇرىغا كەلگەن غېرىپلار ۋە مۇساپىرلارنىڭ قوپال ۋە تەربىيەسىز هەرىكەتلىرىگە، ئاسخابىنىڭمۇ ئۆزىگە ئوخشاش مۇئامىلە قىلىشىنى ئۈمىد قىلاتتى. ئۇلارغا:‹بىر هاجەتمەن كىشى، سىلەرگە دەردىنى ئاڭلاتقاندا، ئۇنى بۇ قىيىنچىلىقتىن قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن ياردەم قىلىڭلار!›دەيتتى.

ياسالمىلىق بىلەن سۆزلەنگەن مەدھىيە سۆزلىرىدىن خوش بولمايتتى. ئەگەر بىرسى هەقىقەتنى دەپسەندە قىلىدىغان سۆز قىلمىغۇچە، ئۇنىڭ سۆزىنى بۆلمەيتتى. ئەگەر هەقىقەتنى بۇزىدىغان سۆزىنى داۋام قىلسا، ئۇنىڭ سۆزىنى بۆلەتتى ياكى ئۇ سورۇننى تەرك ئېتەتتى. كائىناتنىڭ ئەپەندىسى تۆت نەرسە ئۈستىدە جىم تۇراتتى، بۇلار: هاۋايى-هەۋەس، يامان ئىشلار، تاقدىر ۋە تەپەككۇر ئىدى.

تاقدىر، ئىنسانلارغا هەققانى ۋە ئادىل مۇئامىلە قىلىشتا، تەپەككۇر بولسا، دۇنيا ۋە ئاخىرەت ئىشلىرىنى ئويلاشتا ئوتتۇرغا چىقاتتى. هەر تۈرلۈك هەۋەسلەردىن ئۇزاق تۇرۇشنى ۋە سەۋرنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن ئىدى. دۇنياغا ئائىت هېچقانداق نەرسە ئۇنى خاپا قىلمايتتى.

هازىرغا قەدەر ئۆزىدە تۆت خىسلەت توپلىغان ئىدى، بۇلار: ئەڭ ياخشىنى، ياخشىلىققا مائىل بولۇش ئۈچۈن ئالاتتى؛ ناچار نەرسىلەردىن ئۇزاق تۇراتتى؛ ئوي-پىكرىنى ئۈممىتىگە پايدىلىق نەرسىلەرگە سەرىپ قىلاتتى؛ ھىممىتىنى، ئۈممىتىنىڭ ئاخىرەت ۋە دۇنيا بەختى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىشلار ئۈچۈن كۈچەيتتى.

كائىناتنىڭ ئەپەندىسى هەر قانداق بىر نەرسە ئۈچۈن‹ياق›دىمەيتتى. ئۇنىڭدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلغان ۋاقىتتا‹قېنى مەرھەمەت›دەيتتى. ئۇ ياقتۇرمىغان بىر ئىش تەلەپ قىلىنغاندا، جىم تۇرىۋالاتتى، قارشى تەرەپ ئۇنىڭ بۇ هەرىكىتىدىن مەقسىتىنى بىلىۋالاتتى.

هەر كىشىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەت سائادەتى ئۈچۈن كۈچ سەرىپ قىلاتتى. بىر ئۇرۇشتا، ئۇنىڭدىن كاپىرلارنى يوق قىلىش ئۈچۈن دۇئا قىلىشنى تەلەپ قىلغاندا،‹مەن، لەنەت قىلىش ئۈچۈن ئەمەس، ئىنسانلارنىڭ ئازاپ تارتماسلىقى ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم. مەن باشقىلارغا ياخشىلىق ئېلىپ كېلىش، ئىنسانلارغا هۇزۇر-هالاۋەت يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم›دىگەن ئىدى» دەپ جاۋاپ بەردى.

ئەنبىيا سۈرىسىنىڭ 107-ئايىتىدە: «سېنى ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتتىم!» دەپ، بۇيرۇلغان ئىدى (مەنىسى). بۇ سەۋەپتىن، هەر كىشىنىڭ ياخشىلىقى ئۈچۈن تىرىشاتتى.

هىند بىن ئەبى هالە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈرۈش شەكلى هەققىدە: «كائىناتنىڭ ئەپەندىسى يول يۈرگەندە، پۇتلىرىنى يەرگە سۆرىمەيتتى ۋە ئىككى تەرەپكە ئېتىپ ماڭمايتتى. چوڭ-چوڭ قەدەم بىلەن يۇقىرى يەردىن پەسكە چۈشكەندەك ئالدىغا قاراپ ئېگىلەتتى. ئېغىر بېسىقلىق ۋە سۈكۈت بىلەن ماڭاتتى. بىر يەرگە قارىماقچى بولسا، يۈزىنى ئۇ تەرەپكە تولۇق بۇراپ قارايتتى. ئەتراپىغا چالا-پۇچۇق قارىمايتتى. ئاسمانغا قارىغاندىن، يەرگە كۆپ قارايتتى. يول ماڭغاندا ساهابىلارنىڭ ئارقىسىدا ماڭاتتى. باشقىلار بىلەن سالاملاشقاندا، باشتا سالام بېرەتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەبۇ ھۇرەيرە ھەزرىتلىرى: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدەك تېز ماڭىدىغان بىرسىنى كۆرۈپ باقمىغان ئىدىم. ئۇ، يول يۈرگەندە يەرى يۈزى ئۇنىڭ پۇتى ئاستىدا ھەرىكەت قىلىۋاتقاندەك كۆرۈنەتتى! ئۇنىڭغا يېتىشىپ مېڭىش ئۈچۈن خېلىلا قىينىلاتتۇق. ئەمما، كائىناتنىڭ ئەپەندىسى ھېرىپمۇ قويمايتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[421]

ئەنەس بىن مالىك: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىرسى بىلەن ئۇچىرىشىپ قالغاندا، سالام قىلاتتى، بالدۇر قولىنى بېرەتتى، ئۇ كىشى قولىنى تارتىشتىن بۇرۇن قولىنى تارتىۋالمايتتى. ئۇ كىشى يۈزىنى قاچۇرمىغۇچە، ئۇ كىشىدىن يۈزىنى باشقا تەرەپكە بۇرىمايتتى»، «ئەپەندىمىزگە: يا رەسۇلۇللاھ! بىر-بىرىمىزگە ئېگىلىپ سالام قىلايلىمۇ؟ دېدۇق، پەيغەمبەر: ياق! دېدى. بىز يەنە: بىر-بىرىمىز بىلەن قۇچاقلىشىپ كۆرۈشەيلىمۇ؟ دېدۇق. پەيغەمبەر: ياق! پەقەت سالاملىشىڭلار! دېدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[422]

بەرا بىن ئازىپ: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: ئىككى مۇسۇلمان بىر-بىرى بىلەن ئۇچىراشقاندا، قول ئېلىشىپ سالاملاشقاندا، ئۇلار ئايرىلىشتىن بۇرۇن، ئۇلارغا ئاللاھنىڭ مەخپىرەتى بولىدۇ، دېدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

كائىناتنىڭ ئەپەندىسى ھەر دائىم تەپەككۇر قىلاتتى، ئۇنىڭ سۈكۈتتە تۇرغان ۋاقتى، سۆز قىلغان ۋاقتىدىن ئۇزۇن ئىدى. قۇرۇق گەپ ساتمايتتى. سۆز قىلىشتىن بۇرۇن ۋە كېيىن ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ئاتايتتى. سۆز قىلغاندا، قىسقا ۋە مەنىلىك سۆزلەيتتى. دەل جايىدا سۆز قىلاتتى. ھېچقانداق بىر كىشىنىڭ كۆڭلىنى يېرىم قىلمايتتى، باشقىلارنى خور كۆرمەيتتى. ئەڭ كىچىك نېمەتلەرگىمۇ ھۆرمەت قىلاتتى. نېمەتلەرنى ياراتمايدىغان ئىشلارنى قىلمايتتى. بىر نېمەتنى ياخشى كۆرگىنى ئۈچۈن ماختىمايتتى ياكى ياخشى كۆرمىگەنلىكى ئۈچۈن ناچار ئىكەن دىمەيتتى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، مال-دۇنيا ئۈچۈن، دۇنيا ئىشلىرى ئۈچۈن خاپا بولمايتتى. ئەگەر ھەق-ناھەق ئۈستۈن بولىدىغان ئىش بولسا، ئۇ ھەقنى قوغداش يولىدا، ھەر قانداق نەرسە ئۇنىڭ ئاچچىقى ئالدىدا دالدا بولالمايتتى.

ئۆز شەخسى ئىشلىرى ئۈچۈن ئاچچىقلانمايتتى، بىر نەرسىگە ئىشارەت قىلغاندا، بارمىقى بىلەن ئەمەس قولى بىلەن ئىشارەت قىلاتتى. بىر نەرسىلەرگە ھەيران قالغاندا ياكى تەئەججۈپلەنگەندە، ئالقانلىرىنى تەتۈر ئۆرەتتى. ئۈستىگە قاراپ تۇرغان بولسا، ئاستىغا قارىتاتتى. ئاستىغا قاراپ تۇرغان بولسا، ئۈستىگە قارىتاتتى. سۆزلىگەندە قول ھەرىكىتى قىلاتتى. ئوڭ قولىنىڭ ئالقىنى بىلەن سول قولىنىڭ باش بارمىقى ئاستىغا يېنىك ئۇرۇپ تۇرۇپ سۆزلەيتتى. ئاچچىقلانغاندا، دەرھال ئاچچىقىنى باساتتى ۋە باشقىلارغا بىلدۈرمەيتتى. خوشال بولغاندا ياكى بىرەر نەرسىدىن سۆيۈنگەندە، كۆزلىرىنى يۇمىۋالاتتى، يېنىك كۈلەتتى، ئۇ تەبەسسۇم بىلەن كۈلگەندە، ئۇنىڭ مەرۋايىتتەك پارقىراپ تۇرغان چىشلىرى كۆرۈنۈپ تۇراتتى.[423]

ئەبۇ سائىت ھۇدرى ھەزرەتلىرى: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ھايۋاناتلارغا ئوت-چۆپ بېرەتتى، تۆگە باغلايتتى، ئۆيلەرنى سۈپۈرەتتى، قوي ساغاتتى، ئاياقلىرى يىرتىلسا، ئۆزى تىكەتتى، يىرتىق كىيىملىرىنى ياماپتتى.[424] خىزمەتچىسى بىلەن بىللە تاماق يەيتتى، خىزمەتچىسى تۈگمەن تېشى تارتىپ ھېرىپ كەتكەندە، ئۇ كېلىپ ياردەم قىلاتتى، بازارغا بېرىپ نەرسە-كېرەك سېتىۋالاتتى، باي-كەمبەغەل، چوڭ-كىچىك دىمەستىن ھەممىسىگە ئۇلاردىن بۇرۇن سالام قىلاتتى، ئۇلار بىلەن سالاملىشىش ئۈچۈن، مۇبارەك قولىنى باشتا سۇناتتى.

قۇل بولسۇن، قۇلدار بولسۇن، ئاق تەنلىك بولسۇن، قارا تەنلىك بولسۇن، چاقىرىلغان يەردىن قالمايتتى. ئۇنىڭ ئالدىغا قويۇلغان نەرسە، ئاز بولسۇن، كۆپ بولسۇن، پەس كۆرمەيتتى، ياخشىلىق قىلىشنى ياخشى كۆرەتتى، ھەر كىشى بىلەن ياخشى ئۆتەتتى، خۇش-خۇي ۋە تاتلىق سۆزلۈك بولۇپ، گەپ قىلغاندا كۈلمەيتتى.

پەرىشان كۆرۈنەتتى، قاپاق تۈرۈپ يۈرمەيتتى، تولىمۇ ئاق كۆڭۈل ئىدى. تولىمۇ ھەيۋەتلىك ۋە مويىسىپىت ئىدى. قوپال ئەمەس، نازۇك ئىدى. مەرىت سېخى بولۇپ، ئىسراپخور ئەمەس ئىدى. پايدىسىز بىر نەرسە بەرمەيتتى، باشقىلارغا كۆڭۈل بۆلەتتى، باشقىلاردىن بىر نەرسە تاما قىلمايتتى. سائادەت ۋە ھۇزۇر ئارزۇ قىلغان كىشى ئۇنىڭدەك بولىشى كېرەك ئەلۋەتتە!

ھەر بىر مۇسۇلمان، رەسۇلۇللاھنىڭ بۇ خىسلەتلىرىنى ئۈرنەك ئېلىشى كېرەك، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەخلاقى بىلەن پەردازلانماق لازىمدۇر. چۈنكى رەسۇلۇللاھ: «ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەخلاقى بىلەن خۇيلىنىڭلار!» دىگەن ئىدى.

---

[421]تىرمىزى، «مەناكىپ»، 12؛ تىرمىزى، ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، II،350؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،380؛ ئىبنى ئاساكىر، تارىخۇ دىماشىك، III،267؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،S:282.

[422]ئىبنى ماجە، «ئەدەپ»،15.

[423]كادى ئىياز،شىپائى-شەرىپ، S:132.

[424]تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:343.

مەسىلەن، ئاللاھ تائالاھنىڭ سۈپەتلىرىدىن بىرى، «ساتتار» دۇر. گۇناھلارنى ياپقۇچىدۇر. بىر مۇسۇلمانمۇ، باشقا مۇسۇلمان قېرىندىشىنىڭ قۇسۇرلىرىنى يېپىش كېرەك. ئاللاھ تائالاھ، قۇللارنىڭ گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلغۇچىدۇر. مۇسۇلمانلارمۇ بىر-بىرىنىڭ قۇسۇرلىرىنى، خاتالىقلىرىنى ئەپۇ قىلىشى كېرەك. ئاللاھ تائالاھ، رەھىم ۋە كەرىمدۇر. يەنى، لۇتفى، ئېھسانى ۋە مەرھەمەتى كۆپتۇر. مۇسۇلمان، مەرىت ۋە كەڭ قورساق بولىشى لازىمدۇر. پۈتۈن ئىنسان گۈزەل ئەخلاقلىق بولۇش ئۈچۈن مۇشۇنداق بولۇش كېرەك ئەلۋەتتە.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ گۈزەل خۇيلىرىنى ساناپ تۈگەتكىلى بولمايتتى. ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ، ئۇنىڭ گۈزەل خىسلەتلىرىنى ئۆگىنىشى ۋە ئۇنىڭدەك ئەخلاقلىق بولىشى لازىمدۇر. بۇنداق قىلىش ئارقىلىق، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ھەر تۈرلۈك پالاكەتلەردىن ۋە قىيىنچىلىقلاردىن قۇرتۇلۇشقا ۋە ئىككى جاھان ئەپەندىسىنىڭ شاپائىتىگە نائىل بولۇشقا نېسىپ بولىمىز.

## رەسۇلۇللاھنىڭ كىيىم كىيىشى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بىر تال ھىبەرەسى بار ئىدى. ھىبەرە-پاختا ۋە كەتەن تالاسىدىن تىكىلگەن، يوللۇق يەمەن رەختىدىن تىكىلگەن كىيىمدۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ كىيىمنى كىيىشنى بەك ياخشى كۆرەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۇماندا (يەر ئىسمى) تىكىلگەن ئىككى ئىزارى بار ئىدى. ئىزار- بەلنىڭ ئاستىغا چۈشۈپ تۇرىدىغان ئۇزۇن كىيىم. ئۇنىڭ يەنە يۇڭدىن توقۇلغان، تۆگىلەرنىڭ ئۈستىگە ئارتىدىغان كۆرپىلەرنى ئەسلىتىدىغان، بىر مۇنچە سىزىقلىرى بولغان يەنە بىر تال ئىزارى بار ئىدى. بۇلارنى بەزىدە سىرتقا چىققاندا كىيەتتى.

ئەبۇ بۆردە: «بىز ئۇنىڭ قېشىغا زىيارەتكە بارغاندا، ھەزرەتى ئايشە، مۇلەببەدە ئىسمىدىكى، بىر-بىرىگە كىرىشىپ كەتكەن، يەمەندە تىكىلگەن قېلىن بىر ئىزارنى چىقىرىپ،‹رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ۋاپات بولغاندا، بۇ كىيملەرنى كىيگەن ئىدى›دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[425]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سوغۇق قىش كۈنلىرىدىمۇ، قاتتىقمۇ ئەمەس، يۇمشاقمۇ ئەمەس بىر شەكىلدە توقۇلغان، كىيىمى بىلەن ناماز قىلاتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئەركەك مۆمىنلەرنىڭ كىيملىرىنىڭ پاچاقنىڭ يېرىمىغىچە، يۇمشاق بولجۇلۇڭ گۆشىنىڭ سەل ئاستىغىچە ئۇزارتىپ كىيىشنى، پۈتنىڭ ئوشۇقلىرىغىچە ئۇزاتماسلىقنى تەۋسىيە قىلغان ئىدى.

ئۆزىنى چوڭ كۆرسىتىش ئۈچۈن ئىزازلىرىنى يەرگە تەككۈدەك قىلىپ ساڭگىلىتىپ كىيىۋالغانلارنى بولسا، قىيامەت كۈنى، ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ، ئۇلارغا رەھمەت نەزىرى بىلەن قارىمايدىغانلىقىنى خەۋەر قىلغان بولۇپ، جابىر بىن سۈلەيمگە: «ئىزارنى، پاقالچەككە قەدەر كۆتۈرىۋالغىن، ئەگەر بۇنى قىلمىساڭ، ئوشۇقلىرىڭغىچە ئۇزارتقىن! يەرگە سۆرىلىپ قېلىشىدىن ساقلىغىن! چۈنكى بۇ مەغرۇرلۇقنىڭ ئالامىتىدۇر. ئاللاھ، مەغرۇر كىشلەرنى ياخشى كۆرمەيدۇ» دىگەن ئىدى.[426]

بۇنىڭ ئۈچۈن ئابدۇللاھ بىن ئۆمەر، ئىزارىنى پاچاقلىرىنىڭ يېرىمىغىچە ئۇزارتىپ كىيەتتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە كۆينىكىنى، رىداسىنى (ئەرلەرنىڭ بەلدىن پەسكە چۈشۈپ تۇرىدىغان كىيمى) كۆينىكىنىڭ ئۈستىگە چىقىرىۋالاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، زىيارەتكە كەلگەن ھەيئەتلەرنىڭ ئالدىغا چىققاندا كىيىدىغان كىيمىنىڭ ئۇزۇنلىقى تۆت ئەرشىنىڭ، كەڭلىكى ئىككى ئەرشىنىڭ، قىممىتى بولسا، بىر دىنار قىممىتىدە ئىدى. رەڭگى يېشىل ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بۇ رىداسى، خەلىپىلىك زاماندا، بىر بوغچىنىڭ ئىچىگە قويۇپ، ئىشخانىسىدا ساقلايتتى. خەلىپىلەر، روزا ۋە قۇربان ھېيتلاردا ئۇنى كىيەتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۇھاردا (بىر يەرنىڭ ئىسمى) تىكىلگەن ئىككى كىيمى بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سۇھاردا تىكىلگەن بىر كۆينىكىمۇ بار ئىدى. سۇھاردا تىكىلگەن كۆينەك، سۇھارى دەيمۇ ئاتىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەڭ ياخشى كۆرگەن كىيمى بولسا، كامىس ئىدى. كامىس- ساپ پاختىدىن تىكىلگەن كۆينەك. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆينەكلەرىنىڭ يەڭ ئۇزۇنلىقى، بىلىكىگىچە ئىدى. خەبەشىستانلىق نەجاشى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەۋەتكەن سوۋغىلىرىنىڭ ئىچىدە بىر تال كۆينەكمۇ بار ئىدى.

---

[425] مۇسلىم، «لىباس»، 57؛ ئەبۇ داۋۇت، «لىباس»، 7؛ ئىبنى ماجە، «لىباس»،1؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،453؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۈننىييە،S:326.

[426] ئەبۇ داۋۇت، «لىباس»، 27؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،II،325؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۈننىييە،S:321.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، بىر قات پاختا يىپىدىن تىكىلگەن بىر كۆينىكى بار ئىدى. سۇھۇل- يەمەندە، بىر قات پاختا يىپىدىن تىكىلگەن كۆينەكنىڭ ئىسمى. نەجاشىنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەۋەتكەن سوۋغاتلىرىنىڭ ئىچىدە بىر تال كالتە ئىشتانمۇ بار ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يەنە بىر تال ئاق رەڭلىك كىيمى بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «كىيملەرنىڭ، ئاق رەڭلىكىنى كىيىڭلار! تىرىكلەر ئاق رەڭلىك كىيىم كىيسۇن، ئۆلۈكلارمۇ ئاق رەڭلىك كېپەنگە ئورانسۇن! چۈنكى كىيملەرنىڭ ياخشىسى ۋە خەيرلىك بولغىنى، ئاق رەڭلىكتۇر!» دىگەن ئىدى.[427] پەيغەمبەر ئەپەندىمىز يېشىل رەڭلىك كىيملەرنىمۇ كىيەتتى. ئەبۇ رىسمە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۈستى-بېشىغا يېشىل رەڭدە كىيىم كىيگەنلىكىنى كۆرگەن ئىدى.[428]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، قىزىل رەڭلىك قىممەت كىيملەرنىمۇ كىيەتتى. بەرا بىن ئازىپ: «قىزىل خۇللە (قىممەت باھالىق كىيىم) كىيگەن، چاچلىرى قۇلاق يۇمشىقىغىچە ئۇزارغان، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدەك، گۈزەل بىر ئىنسان كۆرمىدىم» دىگەن ئىدى.[429] پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ جۈمە كۈنى ۋە بايرام كۈنلىرى كىيىدىغان، قىزىل رەڭلىك بىر تونى بار ئىدى. يەنە ئۇنىڭ بىر تانە يەمەندە تىكىلگەن تونى بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، شامدا تىكىلگەن، يەڭلىرى تار بىر تونى بولۇپ، ئۇنى سەپەرگە چىققاندا كىيەتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، ئىران پادىشاھلىرى كىيىدىغان، تايلاسەن رەختىدىن تىكىلگەن، ياقىسى ئەتلەستىن، ئېتىكىنىڭ ئالدى-كەينى تەرەپتىن ئېچىلىدىغان، ئەتلەستىن پەشى بولغان بىر تونى بولۇپ، ئۇنى دۈشمەن بىلەن ئۇرۇشقاندا، يەنى جەڭلەردە كىيەتتى. ھەزرىتى ئايشە ۋاپات بولغۇچە، بۇ تونىنى يېنىدا ساقلىدى. كېيىن ئەسما بىنتى ئەبى بەكرى ئالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، بۇ تونىنى چاقىغان سۇ بىلەن كېسەللەر يۇيۇنۇپ داۋالىناتتى، كېسەللەرگە شىپا قىلاتتى.[430]

دۇمەتۇلجەندەل ھاكىمى ئۇكەيدىرنىڭ قېرىندىشى ھاسان ئۆلتۈرۈلگەندە، ئۇنىڭ ئالتۇن يىڭنە بىلەن خورما ياپراقلىرى نەقىشىنى ئىشلىگەن، ئەتلەس رەختىدىن تىكىلگەن كىيمى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەۋەتىلگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ تونىنى كىيىپ مۇنبەرگە چىقىپ ئولتۇرغاندا، ھىچ سۆز قىلماستىنلا مۇنبەردىن چۈشۈپ كەتكەن ئىدى. چۈنكى مۇسۇلمانلار كىيمگە قاراپ ھەيرانلىقىنى بىلدۈرۈشكەن ئىدى. مۇنبەردىن چۈشكەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سىلەر بۇنىڭ گۈزەللىكىگە ھەيران قالدىڭلارمۇ؟ راستىنلا سىلەرنىڭ دىققىتىڭلارنى قوزغىدىمۇ! دىدى. بىز: بۇنىڭدىن گۈزەل بىر كىيىم كۆرۈپ باقمىدۇق، دىدۇق. پەيغەمبەر: بىزنى ياراتقان ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، ساد بىن مۇئازنىڭ جەننەتتىكى قول ياغلىقلىرى، بۇ كىيمدىن بەكرەك گۈزەلدۇر، دىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۆزىگە ھەدىيە قىلىنغان بىر ئەتلەس كىيمنى كىيىپ ناماز قىلدى. نامازدىن كېيىن، ئۇ كىيمگە نەپرەت قىلىپ، ئۈستىدىن سېلىۋەتكەندىن كېيىن، پەيغەمبەر: بۇ كىيىم، تەقۋا ئىنسانلارغا ياراشمايدۇ، دىدى. كىيمنى ھەزرىتى ئۆمەرگە يوللاپ بەردى. ھەزرىتى ئۆمەر: يا رەسۇلۇللاھ! نىمە ئۈچۈن بۇنداق قىلدىڭىز، نىمىشقا ئۇنى سېلىۋېتىشكە ئالدىراپ كەتتىڭىز؟ دىدى. پەيغەمبەرىمىز: جەبرائىل، بۇ كىيىمنى كىيمەسلىكىمنى ئېيتتى، دىدى. ھەزرىتى ئۆمەر يىغلاپ تۇرۇپ: يا رەسۇلۇللاھ! سەن كىيىشنى خالىمىغان نەرسەڭنى ماڭا بەردىڭ! مەن بۇنى قانداق قىلىمەن! دىدى. پەيغەمبەر: يا ئۆمەر! مەن ئۇنى ساڭا كىيسۇن دەپ ئەمەس، ساتسۇن دەپ بەردىم، دىدى. ھەزرىتى ئۆمەر، بۇ كىيمنى 2000 مىڭ دىنارغا ساتقان ئىدى.

رۇم پادىشاھى، پەيغەمبەرىمىزگە ئەتلەستىن ئالتۇن ھەل بېرىلگەن، ئۇزۇن يەڭلىك ھايۋان تېرىسىدىن تىكىلگەن كىيىم ھەدىيە قىلدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇ كىيىمنى كىيىشى بىلەن، باشقىلار ئۇنىڭغا: يا رەسۇلۇللاھ! بۇ كىيىم سىزگە ئەرىشتىن چۈشتىمۇ نىمە! دىدى. پەيغەمبىرىمىز: سىلەر شۇنداق ياقتۇردۇڭلارمۇ؟ بىزنى ياراتقان ئاللاھ تائالاھقا قەسەم قىلايكى، ساد بىن مۇئازنىڭ جەننەتتىكى قول ياغلىقلىرى، بۇ كىيمدىن بەكرەك گۈزەلدۇر، دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، ئۇ كىيمنى، ھەزرىتى جافەر بىن ئەبى تالىپقا بەردى. ھەزرىتى جافەر ئۇنى كىيىشى بىلەن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بۇنى سېنى كىيسۇن دەپ بەرمىدىم، دىدى. ھەزرىتى جافەر ئۇنى كىيمىسەم نىمە قىلىمەن؟ دىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: نەجاشىغا ئەۋەتىپ بەرگىن، دىدى.

پەيغەمبىرىمىزگە، سىيەرا دەپ ئاتالغان يىپەك رەختتىن تىكىلگەن، يوللۇق، بىر يۈرۈش كىيىم ھەدىيە قىلىنغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ كىيىمنىمۇ ھەزرىتى ئالىغا ئەۋەتىپ بەردى. ھەزرىتى ئالى ئۇنى كىيىشى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يۈزىدە

---

[427] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،449.

[428] تىرمىزى، «ئەدەپ»، 48؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،450؛ تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:97.

[429] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،450.

[430] كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە،S:327.

نارازىلىق ئالامەتلىرى كۆرۈندى. ھەزرىتى ئالىغا: مەن سېنى كىيسۇن دەپ ئەۋەتمىدىم، ئۇنى پارچىلاپ، ئاياللارغا ياغلىق قىلىپ بەرسۇن دېگەن ئىدىم، دېدى. بۇنى ئاڭلىغان ھەزرىتى ئالى، ئۇ كىيىمنى پارچىلاپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ خانىملىرىغا ياغلىق قىلىپ بەردى.

نەجاشىنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سوۋغات قىلغان نەرسىلىرىنىڭ ئىچىدە، مىسىردا تىكىلگەن بىر پەلتۇمۇ بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يۇڭلۇق، قارا كىيىملەرنى كىيگەن ۋاقتى بولغان ئىدى. ھەزرىتى ئايشە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۈچۈن، قارا رەڭلىك، يۇڭدىن تىكىلگەن كېيىم بۇيرۇتۇلغانلىقىنى، ئۇنى كىيگەندىن كېيىن، تەرلەپ يۇڭنىڭ پۇرىقى چىققانلىقىنى ھېس قىلىشى بىلەن، دەرھال ئۇنى سېلىۋەتتى. چۈنكى، پەيغەمبىرىمىز خۇش-پۇراقلارنى ياخشى كۆرەتتى» دېگەن ئىدى.

ھەزرىتى ئۆمەر، مەسچىتنىڭ ئالدىدىكى بازاردا، سىيەرا ئىستەبارەك پاسۇندىن، يىپەكتىن تىكىلگەن بىر يۈرۈش كىيىمنى ئېلىپ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا ئېلىپ كەلدى. ھەزرىتى ئۆمەر: يا رەسۇلۇللاھ! بۇنى جۈمە كۈنلىرى، بايراملاردا ياكى ھەيئەتلەر ھۇزۇرۇڭغا كەلگەندە كىيسەڭ بولىدىكەن! دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: بۇ پەقەت ئاخىرەتتە ئۈلىشى بولمىغان كىيىمدۇر. بۇنى پەقەت، ئاخىرەت نېسىپ بولمىغانلار كىيىدۇ، دېدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، ئۆزىدىكى بۇ كىيىمنى ھەزرىتى ئۆمەرگە ئەۋەتىپ بەردى. ھەزرىتى ئۆمەر، بۇ ھەدىيەنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كەلدى ۋە: يا رەسۇلۇللاھ! سەن «بۇ پەقەت ئاخىرەتتە ئۈلىشى بولمىغان كىيىمدۇر. بۇنى پەقەت، ئاخىرەت نېسىپ بولمىغانلار كىيىدۇ» دېگەن ئىدىڭ، ئەمدىلىكتە ماڭا ئەۋەتىپ بەرگىنىڭ نىمىسى؟ دېدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: مەن سېنى، ئۇنى ساتقاندىن كېيىن، ئۆزىنىڭ پۇلىنى چىقارسۇن، ئۇنىڭدىن پايدىلانسۇن دەپ ئەۋەتىپ بەردىم، ھەرگىزمۇ سېنى كىيسۇن، دەپ ئەۋەتمىدىم! دېدى.

پەيغەمبىرىمىز: «نام-شۆھرەت ئۈچۈن كىيىۋالغان بىر كىيىمنى، ئۇ كىشى ئۈستىدىن سېلىۋەتمىگۈچە، ئاللاھ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈيدۇ! قىيامەت كۈنى ئۇ كىشىگە سەت كىيىملەرنى كىيگۈزۈپ قويىدۇ! نام-شۆھرەت ئۈچۈن كىيىم كىيگەن كىشىگە، شۇ كىيىمدىن كىيگۈزۈپ، ئۇ كىشى بىلەن بىرلىكتە ئوتقا تاشلايدۇ!» دېگەن ئىدى.

بۆردە-يەمەننىڭ مېلى بولۇپ، ئۇزۇن سىزىقلىق يوللۇق رەختتىن تىكىلگەن بولۇپ، ئېھرامدا بەدەنگە ئورىۋالىدىغان بىر خىل كىيىم ئىدى. ئابا ۋە خىركايادا بولسا، بۆردە دەپ ئاتايدۇ. سەھل ب ساد: «بىر ئايال، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامغا، ئۆزى توقىغان يوللۇق بۆردەسىنى ئېلىپ كەلگەندىن كېيىن: يا رەسۇلۇللاھ! مەن بۇ بۆردەنى ئۆز قولۇم بىلەن توقۇدۇم، سىزنى كىيسۇن دەپ ئېلىپ كەلدىم، دېدى. رەسۇلۇللاھ، ئۇنىڭ سوۋغىسىنى قوبۇل قىلدى. بۇ بۆردە بىلەن ئورىنىپ يېنىمىزغا كەلدى. جامائەتتىن بىر كىشى ئۇنىڭغا قولىنى ئۇزىتىپ: يا رەسۇلۇللاھ! بۇنداق گۈزەل بۆردە كۆرمىگەن ئىدىم، ئۇنى ماڭا ھەدىيە قىلساڭ! دېدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: بولىدۇ، ساڭا بېرەي! دېدى. سۆھبەتتىن كېيىن ئۆيگە قايتىپ كەلدى. بۆردەنى رەتلىك قاتلاپ ئۇ كىشىگە ئەۋەتىپ بەردى. ئۇ يەردىكى كىشىلەر: سەن، ياخشى قىلمىدىڭ، رەسۇلۇللاھ ياخشى كۆرۈپ كىيگەن كىيىمنى ئۇنىڭدىن سورىدىڭ! رەسۇلۇللاھنىڭ ئۇنىڭغا ئېھتىياجى بارلىقىنى بىلىپ تۇرۇپسەن! ئۇ ھىچقاچان باشقىلارنىڭ تەلىپىنى رەت قىلمايدۇ، باشقىلارنى قۇرۇق قول قايتۇرمايدۇ! بۇنى سەنمۇ ئىنىق بىلىپ تۇرۇپسەن؟! دېدى. ئۇ كىشى: قەسەم قىلايكى، مەن ئۇنى كىيش ئۈچۈن ئەمەس، ئۆلگەندە ماڭا كېپەن بولسۇن دەپ سورىدىم، دېدى. ھەقىقەتەن بۇ بۆردە، ئۇ ئۆلگەندە ئۇنىڭ كېپەنى بولدى.[431]

## كاب بىن زۇھەير بەرگەن ھىركا

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، تەبۇكتىكى ئەيلا خەلقىگە تىنچلىق پەرمانى يازدۇردى. تىنچلىق پەرمانىنىڭ بەلگىسى قىلىپ بىر ھىركا (ئالدى تەرىپى ئوچۇق تۇرىدىغان، يەڭلىك، يۇڭدىن توقۇلغان كىيىم) بەرگەن ئىدى. ئەبۇل ئابباس ئابدۇللاھ بىن مۇھەممەت، بۇ ھىركانى ئۇلاردىن ئۈچ يۈز دىنارغا سېتىۋالدى. ئابباس ئوغۇللىرى بۇ ھىركانى جەددە-جەمەتىگىچە ساقلاپ كىيدى.

خەلىپىلەر، بايرام كۈنلىرىدە بۇ ھىركانى كىيىپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ھاسىسىنى ئېلىپ كوچىغا چىققاندا، باشقىلارنىڭ يۈرەكلىرىنى تىترىتىپ، كۆزلەرنى قاراڭغۇلاشتۇراتتى.

مەشھۇر ئەرەپ شائىرلىرىدىن، كاب بىن زۇھەير، گۇناھلىرىنى تىلەپ، مۇسۇلمان بولۇش ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئىچىدە: «شۈبھىسىزكى، رەسۇلۇللاھ توغرا يولنى كۆرسىتىپ تۇرغان بىر نۇردۇر. يامان يوللاردىن توساش

---

[431] ئىبنى ماجە، «لىباس»، 1؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، V،333؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،454؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،II،346.

ئۈچۈن، ئاللاھقا باغلانغان كەسكىن ۋە غايىب قىلىچلاردىن بىرىدۇر» دەپ بىر قەسىدە ئوقىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئۆزى كىيىۋالغان ھىركاسىنى ئۇنىڭغا كىيگۈزۈپ قويدى.[432]

ھەزرىتى مۇئاۋىيە، خەلىپە بولغان ۋاقىتلاردا، كاب ىبن زۇھەيرگە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىيگۈزۈپ قويغان ھىركاسىنى سېتىپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى ۋە ئۇنىڭغا ئون مىڭ دىرھەم ئەۋەتتى. كاب ىبن زۇھەير: «مەن رەسۇلۇللاھنىڭ ھىركاسىنى، مەندىن باشقا بىرسىنىڭ كىيىشىگە قوشۇلالمايمەن!» دەپ، ساتمايدىغانلىقىنى بىلدۈردى.

كاب ىبن زۇھەير ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ھەزرىتى مۇئاۋىيە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەرگەن ھىركانى، ئۇنىڭ ئوغۇللىرىدىن يىگىرمە مىڭ دىرھەمگە سېتىۋالدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھەزرىتى كاب ىبن زۇھەيرگە بەرگەن بۇ مۇبارەك ھىركاسى، خەلىپىلەردىن خەلىپىلەرگە مىراس بولدى.

ئەمەۋى سەلتەنىتى يىقىلغاندىن كېيىن، تۇنجى ئابباسى خەلىپەسى ئەبۇل ئابباس سەففاھ ىبن ئابدۇللاھ ىبن مۇھەممەت تەرىپىدىن ئۈچ يۈز دىنارغا سېتىۋېلىندى. بايراملاردا خەلىپىلەر تەرىپىدىن كىيىلدى. خەلىپە مۇكتەدىر ئۆلتۈرۈلگەن ۋاقىتتا، ھىركا ئۇنىڭ قېنى بىلەن بويالدى. ئابباسىلار مىسىرغا كەلگەندە، ئۇنى بىللە ئېلىپ كەلدى. ئوسمانلى پادىشاھى (تۈركلەرنىڭ قۇرغان دۆلىتى، 1299~1923) ياۋۇز سەلىم مىسىرنى ئېلىپ خەلىپە بولغاندا، «مىسىردىكى مۇبارەك ئامانەتلەر» ئارىسىدا، بۇ مۇبارەك ھىركانى ئىستانبۇلغا ئېلىپ كەلدى.

بۇ مۇبارەك ھىركا، 124 سانتىمېتىر ئۇزۇنلۇقىدا، يەڭلىرى كەڭ ۋە يۇڭلۇق رەختتىن تىكىلگەن بولۇپ، ئىستانبۇلدا توپكاپى ھىركا سائادەت دائىرىسىدە، پۈتۈن كىشىلەر تەرىپىدىن زىيارەت قىلىنىپ تۇرىدۇ.

ھىركانىڭ ئىچى، قويال توقۇلغان سۇس سامان رەڭلىك يۇڭلۇق رەخت بىلەن قاپلانغان. ئالدى تەرىپىدىن، 0.23*0.30 (توقۇمىچىلىق بىرلىكى) قىسمىدا نوقسان باردۇر. ئوڭ يەڭدىمۇ ئازىراق كەمتۈكلۈك بار. ھىركانىڭ ئۇرغۇن يېرى كونىراپ كەتكەن ھالەتتە.

مۇتەئاددىت بوغچىلىرىغا سېلىنغان ھالەتتە بولۇپ، 0.21*0.45*0.57 (توقۇمىچىلىق بىرلىكى) شەكلىدە، ئۈستى ئېچىلىدىغان قاپقاقلىق بىر ئالتۇن قاچىنىڭ ئىچىدە ساقلىنىدۇ. ھىركا سائادەتنىڭ بۇ شەكلى، ئۈچىنچى سۇلتان مۇرات تەرىپىدىن ياسالغان ئالتۇن ساندۇقمۇ مەۋجۇتتۇر. قول-ھۈنەر سەنئىتىنى جەھەتتە پەۋقۇلادە بىر ئەسەر بولۇپ، ئۈستى زۇمرۇتلار بىلەن بېزەلگەن.

پەيغەمبىرىمىزنىڭ، سافران (باھاردا چېچەكلەيدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك) بىلەن بويالغان بىر ياغلىقى بار ئىدى. بۇ ياغلىقنى خانىملىرىنىڭ ئۆيىگە كىرگەندە تاقاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاغرىپ قېلىشىنىڭ ئالدىدا، خامىسانىڭ ئۈستىدە ناماز قىلاتتى. خامىسا-تۆت تەرەپلىك، ئىككى تەرىپى قىرلىق، قارا يۇڭ رەخت.

ھەزرىتى ئائىشە: «بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ناماز قىلىۋاتقاندا، دىققىتى خامىسانىڭ قىرىغا يىغىلىپ قالدى. سالام بەرگەندىن كېيىن: بۇنى ئەبۇ جەھمگە ئەۋەتىپ بېرىڭلار، چۈنكى، بۇنىڭ سەۋەبىدىن نامازدا دىققىتىم چېچىلدى. ماڭا ئادى ىبن كابلاردىن ئەبۇ جەھم ىبن ھۇزەيفە ىبن گانىمنىڭ ئەنبىجانىيەسىنى كەلتۈرۈڭلار! دىدى. بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقان ئەبۇ جەھم: يا رەسۇلۇللاھ! نىمىگە ماڭا ئەۋەتتىڭىز؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر: ناماز قىلغاندا، كۆزۈم ئۇنىڭ قىرىغا چۈشۈپ قالدى، دىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، بۇ خامىسانى ئەبۇ جەھمگە ھەدىيە قىلغان ئىدى. ئەنبىجانىيە-يۇڭدىن توقۇلغان، ئۈستىگە نەقىش ئىشلەنمەي توقۇلغان ياغلىق. ھايبەر ئۇرۇشىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر خامىسا ئولجا چۈشكەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، كونىراشقا باشلىغان بۇ خامىسانىڭ ئۈستىدە ناماز قىلاتتى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ كېسىلى ئېغىرلاشقاندىن كېيىن، بۇ خامىسانى بېشىغا ئارتىۋالىدىغان بولدى، ئۇنى بىئارام قىلغاندا، سېلىۋېتەتتى.[433] مەدىنە، توپىسى ئەم شور يەر بولغانلىقى ئۈچۈن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندا، بۇ خامىسا ئۇنىڭ ئاستىغا سېلىندى.

بەنى دار ھەيئىتىدىن ھانى ىبن ھابىب، ھىجرەتنىڭ توققۇزىنچى يىلى، مەدىنىگە كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا نەقىش ئىشلەنگەن بىر كىيىم ھەدىيە قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، بۇ كىيىمنى تاغىسى ئابباسقا ھەدىيە قىلدى. ھەزرىتى ئابباس: بۇنى نىمە قىلىمەن؟ دىدى. پەيغەمبەر: ئاستى تەرىپىنى سۆكۈۋېتىپ، ئايالىڭغا زىننەتلىك قىلىپ بەرگىن، ئەتلىسىنى سېتىپ خەجلە! دىدى. ھەزرىتى ئابباس، بۇ كىيىمنى يەھۇدىلاردىن بىرسىگە 8000 دىرھەمگە ساتتى.

---

[432] ئىبنى ھىشام، ئەس-سىرە، 514، II؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك، 673، III؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن، 381، I.

[433] بۇخارى، «سالات»، 19؛ ئەبۇ داۋۇت، «سالات»، 93؛ دارىمى، «سالات»، 101؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 269، I؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 468، I.

ئەنەس بىن مالىك: «پادىشاھ زىيەزەن، 33 تال قېرى، چىشى تۆگىگە سېتىۋالغان ھۇللەنى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزگە ھەدىيە قىلدى. رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، ئۇنى قوبۇل قىلدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئىسقاق بىن ئابدۇللاھ بىن ھارىس: «29 تال ياش تۆگىگە سېتىۋالغان بىر ھۇللەنى زىيەزەنگە ھەدىيە قىلدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھۇللە-يەمەن بۆردۇسىدىن ياكى باشقا بىر خىل رەختتىن، ئاستى-ئۈستى بولۇپ ئوخشاش تۈردىن، رىدا بىلەن ئىزاردىن تىكىلگەن ئىككى پارچە كىيمدۇر. بىر پارچە بولسا ھۇللە ھېساپلانمايدۇ.

## نەجاشى سوۋغات قىلغان ئالتۇن ئۈزۈك

خەبەش نەجاشىسى ئاسخامانىڭ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەۋەتكەن سوۋغاتلىرى ئارىسىدا، كاشى (ئېراننىڭ كاش شەھرىدە ياسالغان بىر خىل فار-فۇر تاش)، خەبەش تېشىدىن ياسالغان ئالتۇن ئۈزۈك بار ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئەبۇل ئاسىنىڭ قىزى، ئۇمامەنى چاقىرىپ، «ئەي قىزىم! بۇنى سەن تاقىغىن!» دىدى.[434]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئەركەكلەرگە پەقەت كۆمۈش ئۈزۈك ھالال بولۇپ، ئالتۇن، مىس، تۆمۈردىن ياسالغان ئۈزۈكلەرنى تاقاشنى ھارام قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تاكى ۋاپات بولغۇچە كۆمۈش ئۈزۈك تاقىغان ئىدى.

رەسۇلۇللاھ ئۈزۈكنى ئوڭ قول بارماقلىرىغا تاقايتتى. بەزى ۋاقىتلاردا سول قول بارماقلىرىغا تاقىغان ۋاقىتمۇ بولغان ئىدى. ھەر ئىككى قولنىڭ بارماقلىرىغا تاقاش جائىزدۇر. چىمچىلاق بارماققا ياكى نامسىز بارماققا تاقاش لازىمدۇر. بايراملاردا، ھەر كىشىنىڭ تاقىشى ساۋاپلىق ئىشتۇر. كۆز-كۆز قىلىش ياكى بايلىقىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن تاقاش ھارامدۇر.

بىر كۈنى نۇمان بىن بەشىر، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ ئالدىغا ئالتۇن ئۈزۈك تاقىغان ھالەتتە كەلدى. پەيغەمبەر: جەننەتكە كىرىشتىن بۇرۇن، جەننەتنىڭ زىننەتلىرىنى تاقىۋاپسەن! دىدى. شۇ كۈندىن باشلاپ تۆمۈر ئۈزۈك تاقاشقا باشلىدى. بۇنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: نىمە ئۈچۈن، دوزاقنىڭ نەرسىلىرىنى تاقىۋالدىڭ! دىدى. بۇ سۆزنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئۈزۈكنى تاشلىۋېتىپ، مىستىن ياسالغان ئۈزۈك تاقاشقا باشلىدى. بۇنى كۆرگەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سەندىن بۇتلارنىڭ پۇرىقى كېلىۋاتىدۇ! دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ: قانداق ئۈزۈك تاقايمەن؟ يا رەسۇلۇللاھ! دىدى. رەسۇلۇللاھ: كۆمۈش ئۈزۈك تاقىغىن، ئېغىرلىقى بىر مىسقالدىن (4.8 گىرام) ئېشىپ كەتمىسۇن، ئوڭ قولۇڭنىڭ بارمىقىغا تاقىغىن! دىدى.

ئامىر بىن شۇئەيىب: «رەسۇلۇللاھ، ئالتۇن ۋە تۆمۈر ئۈزۈكلەرنى تاقىغۇزمايتتى، پەقەت كۆمۈش ئۈزۈككە روخسەت قىلاتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

پەيغەمبىرىمىز، ئاجەم شاھىغا، رۇم قەيسەرىگە ۋە خەبەش نەجاشىغا مەكتۇپ يازماقچى بولغاندا، يېنىدىكىلەر: يا رەسۇلۇللاھ! ئۇلار مەكتۇپتا تامغا بولمىسا ئوقىمايدۇ، دىدى. شۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، كۆمۈشتىن بىر ئۈزۈك ياساتتى، ئۇنىڭ كۆزىگە «مۇھەممەدىن رەسۇلۇللاھ (مۇھەممەت پەيغەمبەر)» دەپ ئويدۇردى. تامغا ئۈستىدىكى خەتلەر، ئاستىدىن ئۈستىگە قاراپ، مۇھەممەت بىر قۇر، رەسۇل بىر قۇر، ئاللاھ بىر قۇر بولۇپ، ئۈچ قۇرغا بۆلۈنگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كۆمۈش ئۈزۈكىدىكى تاش، خەبەش تاشى ئىدى.[435]

بۇ كۆمۈش ئۈزۈكنىڭ تاشلىرىمۇ كۆمۈشتىن ياسالغان دەپ رىۋايەت قىلىنغان ئىدى.

ئامىر بىن سائىت، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۇنىڭ قولىدىكى ئۈزۈكنى كۆرۈپ: قولۇڭدىكى نىمە بۇ؟ دىدى. ئامىر بىن سائىت: يا رەسۇلۇللاھ! بۇ بىر ھالقا، ئۆزەم ياسىدىم، دىدى. پەيغەمبەر: ئۇنىڭ نەقىشى قانداق نەقىش؟ دىدى. ئامىر بىن سائىت: مۇھەممەت پەيغەمبەر! دىدى. پەيغەمبەر: مەن بىر قاراپ باقاي! دىدى. ئۇنىڭدىكى نەقىشنى كۆرگەندىن كېيىن، ئۇنى تامغا قىلىپ ئىشلەتتى. باشقىلارنىڭ ئۈزۈكلىرىگە بۇنداق يېزىشنى چەكلىدى.[436]

---

[434]ئەبۇ داۋۇت،«خاتىم»،8؛ ئىبنى ماجە، «لىباس»، 40؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 119،VI؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،407،II؛ تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:121.

[435]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 471، 473،I؛ تىرمىزى،«شەمائىل شەرىپ»،S:123.

[436]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 474،I.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، قولىدا بۇ ئۈزۈكنى تاقىغان ھالدا ۋاپات بولغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ تامغىسى بولغان ئۈزۈكنى سول قولىنىڭ چىمچىلاق بارمىقىغا تاقايتتى. بەزى ۋاقىتلاردا ئوڭ قول بارماقلىرىغا تاقىغان ۋاقتىمۇ بولغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئۈزۈكنىڭ تاش تەرىپىنى بارماق ئاستىغا كەلتۈرىۋالاتتى. تازلىق ئۆيىگە كىرگەندە، ئۈزۈكنى چىقىرىۋالاتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ تامغىلىق ئۈزىكىنى ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى ئۆمەر، ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى ئوسمان تاقىغان ئىدى. ھەزرىتى ئوسمان خەلىپە بولغان چاغلاردا، ئەيس قۇدۇقىنىڭ بېشىدا ئولتۇرغان كۆنلەرنىڭ بىرىدە، قولىدىكى ئۈزۈكنى ئويناپ ئولتۇرغاندا، ئېھتىياتسىزلىقتىن قۇدۇققا چۈشۈپ كەتتى. قۇدۇقنىڭ سۈيىنى ئۈچ كۈن تارتقۇزدى، ئۈچ كۈنى ئىزدەپمۇ ئۈزۈكنى تاپالمىدى. شۇنداق قىلىپ بۇ مۇبارەك ئۈزۈك قۇدۇقتا يۈتۈپ كەتتى.[437]

ئۈزۈكنىڭ تاشلىرىغا خەت يېزىش، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن كېيىنمۇ داۋام قىلدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى ئۈزۈكىگە، «نىمەل قادىر ئاللاھ (ئاللاھنىڭ ھەممە نەرسىگە كۈچى يېتىدۇ)»، ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ بولسا، «كەپا بىلمەۋت ۋائىزان يا ئۆمەر (نەسىھەت قىلىشتا ئۆلۈم كۇپايە)»، ھەزرىتى ئوسماننىڭ بولسا، «لەناسبىرەننە (ئەلۋەتتە سەۋرى قىلىمىز)»، ھەزرىتى ئالىنىڭ بولسا، «ئەلمۈلكۈ لىللاھ (مۈلۈك پەقەت ئاللاھقا مەنسۇپتۇر)»، ھەزرىتى ھەسەننىڭ بولسا، «ئەلئىززەتتۈ لىللاھ (ئازامات، ئۇلۇغ ئاللاھقا ئائىتتۇر)»، ھەزرىتى مۇئاۋىيەنىڭ بولسا، «رابىبىگىفىرلى (رەببىم ئەپۇ قىلغىن)»، ئىبنى ئەبى لەيلانىڭ بولسا، «ئەددۈنيا گارۇرۈن (دۇنيا، ئالداتقۇچى ۋە يالغاندۇر)»، ئىمامى ئازام ئەبۇ ھانىفەنىڭ بولسا، «كۈلئىلھايىر ۋە ئىللا فەسكۈت (يا ياخشى گەپ قىل، ياكى ئاغزىڭنى يۇم)»، ئىمام ئەبى يۈسۈپنىڭ بولسا، «مەن ئامىلە بىرەيھى نەدىمە (ئۆز خائىشى بىلەن ھەرىكەت قىلغان پۇشايمان قىلىدۇ)»، ئىمام مۇھەممەتنىڭ بولسا، «مەن سابارە زافىرە (سەۋرە قىلغان غەلبە قىلىدۇ)»، ئىمام شافىئىنىڭ بولسا، «ئەلبەرەكەتۇ فىل كەنا (بەرىكەت قانائەت قىلىشتادۇر)» دەپ يېزىلغان بولۇپ، ئۈزۈكلەرنى تامغا ئورنىدا ئىشلىتەتتى.

## رەسۇلۇللاھنىڭ تۆشىكى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز يېتىپ قوپىدىغان تۆشەكنىڭ، ئۈستى قىسمى تېرە ئىدى. ئىچى بولسا، خورما تالالىرى بىلەن تولدۇرۇلغان بولۇپ، ئۆزى بىلەن خانىمى ئۇنىڭ ئۈستىدە ئۇخلايتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بېشى ئاستىغا قويىدىغان ياستۇقنىڭ قېپى تېرىدىن بولۇپ، ئىچىگە خورما تالالىرى تولدۇرۇلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئايشە ۋالىدەمىز: «قېشىمغا ئەنسار قەبىلىسىدىن بىر ئايال كەلگەن ئىدى، ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ ياتقان تۆشەكنى كۆرگەندىن كېيىن، ئىچى يۇڭ بىلەن تولدۇرۇلغان بىر تۆشەك ئەۋەتتى. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام ماڭا: بۇ قەيەردىن كەلدى؟! دەپ سورىدى. مەن: يا رەسۇلۇللاھ! ئەنسار قەبىلىسىدىن پالانچى ئايال بىزگە كەلگەن ئىدى، ئۆيىمىزدىكى تۆشەكنى كۆرگەندىن كېيىن، بىزگە بۇنى سوۋغات قىلدى، دىدى. پەيغەمبەر: بۇنى ئۇنىڭغا دەرھال قايتۇرۇپ بەرگىن، دىدى. ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىشكە كۆڭلۈم بارمىدى، رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، بۇ سۆزىنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. ئۇ ئاخىرى چىداپ تۇرالماي: قەسەم قىلايكى، ئەي ئايشە! ئەگەر مەن خالىسام، ئاللاھ، ئالتۇن، كۆمۈش كانلىرىنى ماڭا بەرگەن بولاتتى! دىدى.[438] پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئىككى تانە يۇڭ رەختتىن توقۇلغان يۆلەنچۈك ياستۇقى بار ئىدى. بىر كۈنى كېچىدە، يېنىمغا كەلگەندە، بۇ ياستۇقنى قاتلاپ كىچىكلىتىپ قويغان ئىدىم. پەيغەمبەر ئۇنىڭ ئۈستىدە ئۇخلىدى ۋە ماڭا: ئەي ئايشە! بۇ كېچە مەن ئىشلەتكەن بۇ ياستۇق نىمىگە پەرىقلىق! دىدى. مەن: يا رەسۇلۇللاھ! مەن ئۇنى سەن ئۈچۈن قاتلاپ قويغان، دىدىم. پەيغەمبەر: سەنى ئۇنى بۇرۇنقى ھالىتىگە كەلتۈر! دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[439]

يەنە ھەزرىتى ئايشە: «قۇرەيشلىكلەر ئۈچۈن تاختاي ئۈستىدە ئۇخلاش راھەت ھېساپلىناتتى. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام، مەدىنىگە كېلىپ ئەبۇ ئەييۇپنىڭ ئۆيىگە چۈشكەندە، ئۇنىڭغا: ئەي ئەبۇ ئەييۇپ! سىلەردە، ئۈستىدە ئۇخلىغۇدەك تاختاي بارمۇ؟ دىدى. ئۇ: يوق، يا رەسۇلۇللاھ! دىدى. ئەنسارلاردىن ساد بىن زۇرارە، بۇ ئىشتىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن، ساچ دەرىخىدىن ياسالغان، ئۈستىگە كەندىر تالاسى توقۇغان خاسىر (دەرەخ يوپۇرماقلىرى بىلەن توقۇلغان كۆرپە) بىلەن بىر تاختاي كەلتۈردى. رەسۇلۇللاھ يېڭى ئۆيىگە كۆچۈپ بارغۇچە ئۇنىڭ ئۈستىدە ئۇخلىغان ئىدى. تاكى ئۇ ۋاپات بولغۇچە ئۇنىڭ ئۈستىدە ئۇخلىدى. رەسۇلۇللاھ

---

[437] بۇخارى، «لىباس»، 50؛ نەسائى، «زىنەت»، 82؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، II،22؛ ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 477~476،I؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،239،II؛ ھەيسەمى، مەجمائۇز-زەۋائىت، 184،V.

[438] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 465،I.

[439] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 465،I.

ئەلەيھىسسالامنى يۇيۇپ كېيىنلىگەندىن كېيىن، بۇ تاختاي ئۈستىگە قويۇپ جىنازە نامىزىنى قىلغان ئىدى. نۇرغۇن كىشلەر ئۇ تاختاينى مېيىت توشۇش ئۈچۈن بىزدىن سورايتتى ۋە ئۇنىڭدىن پەخىرلىنەتتى. ھەزرىتى ئابۇبەكرى بىلەن ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ جىنازىسى ئۇنىڭ ئۈستىدە قىلىنغان ئىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ھەزرىتى ئايشە: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ بىر خاسىرى بار ئىدى. كىچىلىرى ئۇنىڭ ئۈستىدە ناماز قىلاتتى، كۈندۈزلىرى جامائىتى بىلەن ئۈستىدە ئولتۇراتتى» دەپ رىۋايەت قىلغان ئىدى.[440]

## رەسۇلۇللاھنىڭ ھاسىسى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، جۈمە كۈنلىرى خۇتبىگە چىققاندا، سەپەرگە چىققاندا، ھاسىغا ياكى بىر تاياققا تايىناتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھاسىغا تايىنىش پەيغەمبەرلەر ئەخلاقىدىن ئىكەنلىكىنى ئېيتقان بولۇپ، ئۆزىمۇ ھاسىغا تايىناتتى ۋە باشقىلارنىڭ ئىشلىتىشىنىمۇ تەۋسىيە قىلاتتى.

مۇئاۋىيە بىن ئەبى سۇفيان، خەلىپە بولغان مەزگىللەردە، پەيغەمبىرىمىزنىڭ ھاسىسى، سادۇلكارازنىڭ يېنىدا ئىدى.

مۇئاۋىيە بىن ئەبى سۇفيان، ھىجرەتنىڭ 50-يىلى ھاجىغا كەلگەن ئىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ مەسچىتتىكى مۇنبەرىنى شامغا يۆتكەپ ئېلىپ كەتمەكچى بولدى. شۇنداقلا سادۇلكارازنىڭ يېنىدىكى ھاسىنى سورىدى. جابىر بىن ئابدۇللاھ بىلەن ئەبۇ ھۇرەيرە ئۇنىڭ يېنىغا كەلگەندىن كېيىن: ئەي مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى! رەسۇلۇللاھنىڭ مۇنبەرىنى يۆتكەش ۋە ئۇنىڭ ھاسىسىنى تۇرغان يېرىدىن شامغا ئېلىپ كەتسەڭ، توغرا بولمايدۇ، دىدى. بۇنى ئاڭلىغان ھەزرىتى مۇئاۋىيە، پىلانىدىن ۋاز كېچىپ ئۇلاردىن كەچۈرۈم سورىدى.

ئابدۇللاھ بىن ئۈنەيسى، پەيغەمبىرىمىز، مەسچىتتىن ئۆيىگە قايىتقاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا بىر ھاسا بەردى ۋە «سەن بۇ ھاسىنى يېنىڭدا ساقلا، ئەي ئابدۇللاھ بىن ئۈنەيس!» دىدى.

ئابدۇللاھ بىن ئۈنەيس، ئۇ ھاسا بىلەن خەلقىنىڭ ئارىسىغا بارغاندا، ئۇنىڭدىن: بۇ ھاسا كىمنىڭ؟ دىدى. ئۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، بۇ ھاسىنى يېنىمدا ساقلاشقا ئەمىر قىلدى، دىدى. ئۇلار: پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا بارغاندا، ئۇنىڭدىن، ساڭا نىمە ئۈچۈن بۇ ھاسىنى بەرگەنلىكىنى سوراپ باقساڭ بوپتىكەن؟! دىدى. شۇنىڭ بىلەن ئابدۇللاھ بىن ئۈنەيس، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يېنىغا كېلىپ: يا رەسۇلۇللاھ! ماڭا بۇ ھاسىنى نىمە ئۈچۈن بەردىڭ؟ دىدى. پەيغەمبەر: بۇ، قىيامەت كۈنى ئارىمىزدىكى بىر ئالامەتتۇر، ئۇ ۋاقىت، جەننەتتە ئىنسانلارنىڭ ھاسىغا تايانغانلىرى بەك ئازدۇر. سەن، جەننەتتە بۇ ھاسىغا تايىنىسەن، دىدى.

ئابدۇللاھ بىن ئۈنەيس، ئۇ ھاسىنى قىلىچى بىلەن بىللە ئېلىپ يۈرەتتى، يېنىدىن ھىچ ئايرىمايتتى. ئۆلۈم كۈنى يېقىنلاشقاندا، ئائىلىسىدىكىلەرگە، بۇ ھاسىنى ئۇنىڭ بىلەن بىللە كۆمۈشنى ۋەسىيەت قىلدى. ئۇنىڭ ۋەسىيتى بويىچە، ھاسىنى ئۇنىڭ بەدىنى بىلەن كېپەنى ئارىسىغا قويۇپ، يەرلىككە قويدى.

## پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئېلىپ يۈرىدىغان يەتتە نەرسە

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، بىر غېرىچ ئۇزۇنلىقىدا مىھجەنى بار ئىدى. مىھجەن-ئۇچى ئەگرى چوماق. پەيغەمبىرىمىز، ھاجەرۇلئەسۋەتنى ئۇزاق يەردىن ئۇنىڭ بىلەن ئىشارەت قىلاتتى.

پەيغەمبىرىمىز تۆگە مىنگەن ۋاقىتتا، ئۇنى ئالدى تەرەپكە قويىۋالاتتى. ئەپەندىمىزنىڭ ئۇرجۇن دەپ ئاتىلىدىغان بىر تايىقى بار ئىدى. پەيغەمبەرىمىز، باكىئۇلگاركادقا بارغاندا ئۇنى يېنىغا ئېلىۋالاتتى، ئۇنىڭغا يۆلىنەتتى، ئولتۇرغاندا، ئۇنى قولىدا ئۆرۈپ-چۆرۈپ قوياتتى.

پەيغەمبىرىمىزنىڭ، قولىدا بۇ تاياقنى تۇتۇپ خۇتبىگە چىققان ۋاقىتلىرىمۇ بولغان ئىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ تاغدىكى دەرەخلەردىن كېسىۋالغان مەمشۇك ئىسىمدىكى، شۇنداقلا كادىب دەپ ئاتالغان بىر چومىقى بار ئىدى.

---

[440] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،468.

ھەزرىتى ئوسمان، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ كادىبىنى قولىدا تۇتۇپ مۇنبەردە خۇتبە قىلىۋاتقاندا، جاھجاھ بىن سائىت، يەنە بىر ئىسمى جاھجاھ بىن كايىس، ھەزرىتى ئوسماننىڭ قولىدىكى بۇ تاياقنى ئېلىپ تىزى بىلەن سۇندۇرىۋەتكەن ئىدى. جامائەت ئۇنىڭغا ۋارقىرىدى. ھەزرىتى ئوسمان مۇنبەردىن چۈشكەندىن كېيىن، ئۆيىگە كەتتى.

بۇ ۋەقەدىن كېيىن ئۇلۇغ ئاللاھ، جاھجاھنىڭ قوللىرى ۋە تىزلىرى قىچىشىدىغان بىر خىل كېسەلگە گىرىپتار قىلىپ قويىدى. ھەزرىتى ئوسماننىڭ شاھادىتىدىن كېيىن، ئۇ بىر يىلغا بارماي بۇ كېسەل بىلەن ئۆلۈپ كەتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، يېنىدا تاغاق، ئەينەك، مىسۋاك، گۈل مېيى، سۈرمە، قايچا دىگەندەك بۇ نەرسىلەرنى ھىچ ئايرىمايتتى. ھەتتا، سەپەرگە ۋە ئۇرۇشقا چىققاندىمۇ يېنىغا ئېلىۋالاتتى.

ھەزرىتى ئايشە: «رەسۇلۇللاھ ئۇرۇشقا چىققاندا، يېنىدا گۈل مېيى، تاغاق، ئەينەك ۋە ئىككى تانە قايچا، سۈرمەدان ۋە مىسۋاك تەييارلاپ بېرەتتىم» دىگەن ئىدى.

ھەزرىتى ئايشە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، سەپەردە ۋە يۇرىت ئىچىدە ئېلىپ يۈرىدىغان يەتتە نەرسىسى: گۈل مېيى قۇتىسى، تاغاق، ئەينەك، سۈرمەدان، مىسۋاك، ئىككى تال قايچا، چاچلىرىنى ئايرىيدىغان ئۇستىخاندىن ياسالغان نەرسىنى يېنىدىن ئايرىمايتتى» دىگەن ئىدى.[441]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ساقىلىنى كۈندە ئىككى قېتىم تارايتتى. ئەنەس بىن مالىك: «رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام، چېچىغا دائىم گۈل مېيى سۈرەتتى، ساقىلىنى سۇ بىلەن ھۆلدەپ تارايتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.[442]

## تەرتىپ ۋە ئىنتىزامغا تولىمۇ ئەھمىيەت بېرەتتى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تازلىققا ۋە ئىنتىزامغا بەكمۇ ئەھمىيەت بېرەتتى. پەيغەمبەر: «كىمنىڭ چېچى بولسا، ئۇنىڭغا ياخشى قارىسۇن» دەيتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەسچىتتە ۋاقىتتا، بىر كىشى چاش-ساقاللىرى قالايمىقان ھالدا، مەسچىتكە كىردى. پەيغەمبەر: بۇ كىشىنىڭ چاچلىرىنى بېسىپ تۇرىدىغان گۈل مېيى يوقمىكەن؟ دىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن، ئۇ كىشىگە سىرتقا چىقىپ چاچ-ساقاللىرىنى رەتلەپ كىرىشنى ئىشارەت قىلدى. ئۇ كىشى ئۆزىنى ئوڭشاپ كىرگەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: سىلەردىن بىرىڭلار، مۇشۇنداق كەلسۇنمۇ ياكى چاچ-ساقاللىرى شەيتاندەك كەلسە ياخشىمۇ؟ دەپ سورىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، چاچ-ساقاللىرنى بەكمۇ رەتلىك تۇتاتتى. جۈمە نامىزىغا بېرىشتىن بۇرۇن بۇرۇتلىرىنى كېسەتتى، ئۆسكەن تىرناقلىرىنى ئالاتتى. باشقا مۇسۇلمانلارغىمۇ مۇشۇنداق قىلىشنى ئەمىر قىلاتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئەينەككە قارىغان ۋاقىتتا: «ئاللاھىم! مېنى گۈزەل ياراتقاندەك، ئەخلاقىمنىمۇ گۈزەل قىلغىن!» دەپ، ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇ-سانا ئۇقۇيتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەر كۈنى كېچىدە ئۇخلاشتىن بۇرۇن، كۆزلىرىگە ئۈچ قېتىم سۈرمە سۈركەيتتى. ئوڭ كۆزىگە ئۈچ، سول كۆزىگە ئىككى قېتىم سۈركەيتتى. پەيغەمبەر: «سۈرمە سۈركەڭلار! ئۇ كۆزنى جۇلالاندۇرىدۇ، چاچ ۋە كىرپىكنى ئۆستۈرىدۇ» دىگەن ئىدى.[443]

ئىسلام ئۆلۇغلىرى، ئەركەكلەرنىڭ كۆزگە پايدىسى بولىشى ئۈچۈن سۈرمە سۈركىشىنى جائىز، ئۆزىنى زىننەتلەش ئۈچۈن سۈرمە سۈركىشنى بولسا جائىز بولمايدۇ، دەپ قارايدۇ. جەمال ۋە زىننەت سۆزلىرىنى بىر-بىرىگە ئارلاشتۇرۋالماسلىق كېرەك. جەمال-گۈزەللىككە ئىنتىلمەك، مۇلايىم بولماق ۋە شۈكرى قىلغانلاردىن بولماقتۇر. كۆز-كۆز قىلىش، ئۆزىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن قىلغان ئىشلار جەمال ھېساپلانمايدۇ، بەلكى تەكەببۇرلۇق بولىدۇ.

رەسۇلۇللاھ، مىسۋاك ئىشلىتىشكە ئەھمىيەت بېرەتتى. يېنىدىن مىسۋاك ئۈزۈلمەيتتى. پەيغەمبەرىمىز: «ئەراك دەرىخىنىڭ شاخلىرى بىلەن ئۆزەڭلارغا مىسۋاك ياساڭلار! ئۇ ئاغىزنى خۇش-پۇراق قىلىدۇ، ئۇ مېنىڭ ۋە بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ مىسۋاكىدۇر» دىگەن ئىدى.

---

[441] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 484، I.
[442] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 484، I.
[443] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 485، I.

پەيغەمبىرىمىز: «ئەگەر ئۈممىتىمگە ئېغىر كەلمىسۇن دېمىگەن بولسام، سىلەرگە ھەر ۋاقىت نامازدا، چىشىڭلارنى مىسۋاك بىلەن تازلاشنى ئەمىر قىلغان بولاتتىم، سىلەرگە مىسۋاك ئىشلىتىشنى تەۋسىيە قىلىمەن! مىسۋاك ئاغىزىڭلارنى پاكىزە تۇتىدۇ، رەببىڭلارمۇ بۇنىڭدىن خوش بولىدۇ!» دېگەن ئىدى.[444]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، ئۆيىگە كىرىپ قىلىدىغان تۇنجى ئىشى، چىشىنى مىسۋاك بىلەن تازلاش ئىدى. پەيغەمبىرىمىز، يېنىدا مىسۋاك بولمىغۇچە ئۇخلىمايتتى. ھەر ۋاقىت ئويغانغاندا، چىشىنى تازلاشقا باشلايتتى. پەيغەمبىرىمىز، كېچىلىرى تەھەججۇت نامىزىغا تۇرغاندىمۇ، چىشىنى مىسۋاك بىلەن تازلايتتى.[445]

ھەزرىتى ئايشە: «پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھەر قانداق ۋاقىتتا، مەيلى كۈندۈز مەيلى كېچە بولسۇن، ئۇخلاشتىن بۇرۇن ۋە كېيىن چىشىنى مىسۋاك بىلەن تازلايتتى» دېگەن ئىدى.

## رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ قىلىچلىرى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ توققۇز تال قىلىچى بار ئىدى. دادىسىدىن قالغان ۋە مەسۇر ئىسمى بىلەن ئاتالغان قىلىچ: بۇ قىلىچ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز مەدىنىگە ھىجرەت قىلغاندا يېنىدا ئېلىپ يۈرگەن قىلىچ ئىدى. ئابدى ئىسىملىك قىلىچ: بۇ قىلىچنى، ساد بىن ئۇبادە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھەدىيە قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بەدىر ئۇرۇشىدا بۇ قىلىچنى قوللانغان ئىدى.[446] زۇلپىخار: قۇرەيش مۇشرىكلىرىدىن مۇنەببىھ بىن ھاججاجنىڭ ياكى ئاس بىن مۇنەببىھنىڭ قىلىچى بولۇپ، بەدىر ئۇرۇشىدا ئولجىغا چۈشكەن ئىدى. ئۈستىدە بىر مۇنچە ئىزلار بولغانلىقى ئۈچۈن، زۇلپىخار دەپ ئاتالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ زۇلپىخارنى ھەزرىتى ئالىغا ھەدىيە قىلغان ئىدى. قىلىچ سېپىنىڭ بېشى ۋە قىلىچ دەستىسى ۋە زەنجىرلىرى كۈمۈشتىن ئىدى.[447]

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، ھەزرىتى ئابباس، ھەزرىتى ئابۇبەكرنى ۋاستە قىلىپ، بۇ زۇلپىخارنى ھەزرىتى ئالىدىن ئېلىۋالماقچى بولغاندا، ھەزرىتى ئابۇبەكرى: «مەن، بۇ قىلىچنى ھەر دائىم ئۇنىڭ قولىدا كۆردۈم، ئۇنىڭدىن بۇ قىلىچنى ئېلىۋېلىشنى مۇۋاپىق كۆرمىدىم» دىدى. شۇنىڭ بىلەن ھەزرىتى ئابباس نىيىتىدىن ۋاز كەچتى.

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ نەيزىلىرى- پەيغەمبەرىمىزگە، بەنى كاينۇكا يەھۇدىلىرىدىن ئۈچ نەيزە غەنىمەت قىلىپ بېرىلگەن ئىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ نەيزىلىرىنىڭ ئىسمى: مۇسۋى؛ مۇسنا ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بەيزا ئىسىملىك يوغان بىر قىسقا نەيزىسى بىلەن ئانازە ئىسىملىك كىچىك نەيزىسى بار ئىدى.

نابە دەپ ئاتىلىدىغان بىر نەيزىنى، خەباش نەجاشى، زۇبەير بىن ئاۋۋامغا بەرگەن ئىدى. ھايبەر ئۇرۇشىدىن قايتقاندا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ نەيزىنى زۇبەير بىن ئاۋۋامدىن ئالغان ئىدى.

خەبەش نەجاشىسى ئاسخاما، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئۈچ تال نەيزە ھەدىيە قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ نەيزىلەردىن بىرىنى ئۆزىگە، يەنە بىرىنى ھەزرىتى ئالىغا، يەنە بىرىنى ھەزرىتى ئۆمەرگە بەرگەن ئىدى.

بىلال ھەبەشى، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ نەيزىسىنى، روزا ۋە قۇربان ھېيتلاردا، ناماز قىلىدىغان يەرگىچە ئېلىپ كېلەتتى ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئالدىغا تىكلەپ قويۇاتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزمۇ بايرام نامىزىنى، ئۇنى يېنىغا ئالغان ھالەتتە قىلاتتى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋاپات بولغاندىن كېيىن، بىلال ھەبەشى، بۇ نەيزىنى ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ ئالدىغا تىكلەپ قويىدىغان بولدى. ھەزرىتى ئابۇبەكرىدىن كېيىن، ھەزرىتى ئۆمەر، ئۇنىڭدىن كېيىن، ھەزرىتى ئوسمانغىچە بۇ ۋەزىپە مۇئەززىن سادۇلكاراز تەرىپىدىن ئوخشاش شەكىلدە داۋاملىشىپ كەلدى. مەدىنە ۋالىلىرى زامانىدىمۇ، بۇ شەكىلدە داۋاملىشىپ كەلدى.

---

[444] تىرمىزى، «تاھارەت»، 18.

[445] ئىبنى ماجە، «تاھارەت»، 7.

[446] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 484؛ تىرمىزى، «شەمائىل شەرىپ»، S:135؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە، S:245.

[447] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 484؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۇننىييە، S:245.

## پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئوقيالىرى ۋە قالقانلىرى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئالتە تال ئوقياسى بار ئىدى. بۇلارنىڭ ئىچىدىكى رەۋھا، بەيزا، سافرا ئىسمىدىكى ئۈچ تال ئوقيا، بەنى كاينۇكا يەھۇدى قەبىلىسىدىن ئولجا ئېلىنغان ئىدى. سافرا ئىسمىدىكى ئوقيا، نەب دەرىخىدىن ياسالغان.[448] كەتۇم ئىسمىدىكى ئوقياسىمۇ نەب دەرىخىدىن ياسالغان بولۇپ، ئوھۇت ئۇرۇشىدا سۇنۇپ كەتكەن ئىدى. سۇنۇق ھالەتتە، كاتادە بىن نۇمانغا قالغان ئىدى. بۇنىڭدىن باشقا، سەدەت ۋە زەۋرا ئىسمىدىكى ئوقيالىرىمۇ بار ئىدى.[449]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۈچ تال قالقىنى بار ئىدى. بۇلاردىن بىرسى، زەلۇك ئىسمىدىكى، قوچقارنىڭ سۈرىتى چۈشۈرۈلگەن قالقان بولۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سوۋغات قىلىنغان ئىدى. ئۇ رەسىملىك بولغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، تازا ياخشى كۆرۈپ كەتمىگەن ئىدى. بامدات نامىزىدا ئورنىدىن تۇرغان ۋاقتىتا، ئاللاھ ئۇ قالقاندىكى رەسىملەرنى يوق قىلىۋەتكەن ئىدى.[450]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يەتتە قۇر زىرىخ كۆينىكى بار ئىدى. ساد بىن ئۇبادە، زاتۇلپۇددۇل ئىسمىدىكى زىرىخنى، بەدىر ئۇرۇشىدا پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھەدىيە قىلغان ئىدى.[451]

ساغدىييە، پىددا ئىسمىدىكى ئىككى زىرىخمۇ، بەنى كاينۇكا يەھۇدى قەبىلىسىدىن غەنىمەت ئېلىنغان قوراللارنىڭ ئىچىدە ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ئوھۇت ئۇرۇشىدا، فۇدۇل بىلەن فىددانى ئۈستىت-ئۈستىگە كىيىۋالغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ زىرىخلىرىنىڭ مەيدىسىدە ۋە ئارقىسىدا، كۆمۈشتىن ئىككى ھالقا بار ئىدى. ساغدىييە ئىسمىدىكى زىرىخ كۆينەك، ھەزرەتى داۋۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ، جالۇت بىلەن ئۇرۇشقاندا كىيگەن تارىخى زىرىخ كۆينەك ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋاپات بولغان ۋاقتىتا، زىرىخ كۆينەكلىرىدىن بىرسىنى، بەنى زافەرلەردىن ئەبۇشاھھىم ئىسمىدىكى بىر يەھۇدىغا ئائىلە ئېھتىياجى ئۈچۈن ئوتتۇز سا (بىر سا، 3.333 كېلوگىرام) ئارپا ئۈچۈن گۆرۈگە قويغان ئىدى. بۇ كۆينىكىمۇ زاتۇلفۇددۇل ئىدى.[452]

باشقا زىرىخ كۆينەكلىرى بولسا، زاتۇلۋىشاھ، زاتۇلھاۋاشى، بەترا ۋە خىرنىك ئىدى.[453] پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، زاتۇلفۇددۇل بىلەن ساغدىييەنى ھۇنەيىين ئۇرۇشىدا كىيگەن ئىدى.[454]

رەسۇلۇللاھنىڭ دوبۇلغۇلىرىدىن بىرى مۇۋاششاھ ئىدى. بۇ دوبۇلغۇنى بەنى كاينۇكا يەھۇدىلىرىدىن ئولجا ئالغان ئىدى.

زۈسسۇبۇغ ياكى زۈسسۇسۇب ياكى مەشبۇغ ئىسىملىك دوبۇلغۇلارنى پەيغەمبىرىمىز، ئوھۇت ئۇرۇشىدا بېشىغا كىيگەن ۋاقتىتا، دوبۇلغا پارچىلىنىپ كەتكەندىن كېيىن، دوبۇلغا ھالقىلىرى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ياڭاقلىرىغا پېتىپ كەتكەن ئىدى. پەيغەمبىرىمىز، مەككىگە يۈرۈش قىلغاندىمۇ دوبۇلغا كىيگەن ئىدى.

## رەسۇلۇللاھنىڭ بايراقلىرى ۋە لەۋھەلىرى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بايرىقى قارا رەڭلىك ئىدى. گىربى بولسا، ئاق رەڭلىك ئىدى. مۇھەممەت بىن قاسىم ئازات قىلغان، يۇنۇس بىن ئۇبەيتنى، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنىڭ بايرىقىنى سوراش ئۈچۈن، بەنى بەرا بىن ئازىپنىڭ قېشىغا ئەۋەتتى. بەرا بىن ئازىپ، ئاق ۋە قارا يوللۇق يۇڭ رەختتىن تىكىلگەن تۆت بۇرجەكلىك بايراق ئىكەنلىكىنى مەلۇم قىلغان ئىدى.

بۇ بايراقنى ھەزرەتى ئايشە ۋالىدەمىز، تۆگە ئىگەرى شەكلىدە، نەقىشلىك يۇڭ رەختتىن تىككەن بولۇپ، قارا رەڭدە ئىدى. بۇ بايراقنىڭ ئىسمى ئۇكبە ئىدى.

[448]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 489؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۈل، لەدۈننىييە، S:246.
[449]كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۈل، لەدۈننىييە، S:246.
[450]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 489.
[451]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 487.
[452]بۇخارى، «بۈيۈ»، 33؛ «رەھىن»، 15؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۈسنەت، VI، 160؛ ئىبنى ئەبى شەيبە، ئەل-مۇسەننەف، IV، 271؛ تىرمىزى، «شەمائىل شەرىپ»، S:334؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۈل، لەدۈننىييە، S:307.
[453]كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۈل، لەدۈننىييە، S:246.
[454]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I، 487؛ تىرمىزى، «شەمائىل شەرىپ»، S:138.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بايرىقىنى ھەزرىتى ئالى كۆتۈرەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھايبەر ئۇرۇشىدا: «بايراقنىڭ شۇنداق بىر ئەركەككە بېرىمەنكى، ئۇ ئاللاھنى ۋە رەسۇلۇللاھنى سۆيىدۇ. ئاللاھ ۋە پەيغەمبىرىمۇ ئۇنى سۆيىدۇ» دېگەن بولۇپ، ھەزرىتى ئالىنى چاقىرىپ بايراقنى ئۇنىڭغا بەرگەن ئىدى.[455]

ئۇلۇغ ئاللاھ، ھايبەرنىڭ فەتھىنى ھەزرىتى ئالىغا نېسىپ قىلغان ئىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ لەۋھەرىدە «ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەت ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىدۇر» دېگەن خەت يېزىلغان ئىدى.

پەيغەمبىرىمىز، ھاررار سەپىرىدە، ساد بىن ئەبى ۋاككاس ئۈچۈن، ئاق رەڭلىك بىر لەۋھە تەييارلىغان ئىدى.

ھەزرىتى ئالىنى يەمەنگە ئەۋەتكەندە، قارارگاھنىڭ ئالدىغا بىر لەۋھە قاداپ، «لەۋھە مۇشۇنداق بولىدۇ!» دېگەن ئىدى. بۇ لەۋھەنى پەقەت قوشۇننىڭ قوماندانى يېنىدا ساقلايتتى ۋە كۆتۈرەتتى.

ئەبۋا ۋە ۋەددان ئۇرۇشىدا، پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئاق رەڭلىك لەۋھەسىنى ھەزرىتى ھامزا، بۇۋات ئۇرۇشىدا بولسا، ساد بىن ئەبى ۋاككاس، كۈرىز بىن جابىرۇلفىھرىنىنىڭ كۈزەتچىلىكىدە ھەزرىتى ئالى، زۈلئۇسەيرە ئۇرۇشىدا ھەزرىتى ھامزا كۆتۈرگەن ئىدى.

پەيغەمبەرىمىز، بەدىر ئۇرۇشىغا چىققاندا، ئاق رەڭلىك لەۋھەنى مۇساب بىن ئۇمەيرەگە بەرگەن ئىدى. ھەزرىتى ئالى، پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئالدىدا قارا بايراقنى (ئۇكابنى) كۆتۈرگەن ئىدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئاق رەڭلىك لەۋھەسىنى، بەنى كاينۇكا ئۇرۇشىدا، ھەزرىتى ھامزا، كاركاراتۇلكۇدۇر، ئوھۇت، بەدرۇلمەۋئىت ئۇرۇشلىرىدا ھەزرىتى ئالى، خەندەك ئۇرۇشىدا بولسا، ھەزرىتى زەيىت بىن ھارىسە كۆتۈرگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەككىنى ئاق رەڭلىك لەۋھە بىلەن فەتىخ قىلغان ئىدى. تەبۇك سەپىرىدە، ئەڭ چوڭ لەۋھەنى ھەزرىتى ئابۇبەكرى، ئەڭ چوڭ بايراقنى بولسا، زۇبەيىر بىن ئاۋۋام كۆتۈرگەن ئىدى.

# پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئاتلىرى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، مەدىنىدە، بەنى فەزارەلەردىكى بىر چارۋۇچىدىن ئون ئۇكىيە (بىر ئۇكىيە، 40 دىرھەمگە تەڭ) كۆمۈشكە سېتىۋالغان، چۆل خەلقىنىڭ دارىس، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز سەكىب ئىسمى بەرگەن تۇنجى ئېتىدۇر. پەيغەمبىرىمىز، ئوھۇت ئۇرۇشىدا بۇ ئاتنى مىنگەن ئىدى.[456] بۇ ئاتنىڭ تۇمشۇقىدا ئاق رەڭ بار ئىدى. سەكىب بەكمۇ تېز يۈگرەيتتى. بەكمۇ چىرايلىق ماڭاتتى، يورغا ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مۇرتەجىز ئىسىملىك ئېتىنى، بەنى مۇررەلەردىن بولغان بىر چارۋۇچىدىن ئالغان ئىدى. بۇ ئات شۇنداق چىرايلىق بولۇپ، خۇددى شېئىر ئوقۇغاندەك چىرايلىق كىشنەيتتى.[457]

پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ، لىزاز ئىسىملىك ئېتىنى، ئىسكەندىرىيە پادىشاھى مۇكاۋكىس ھەدىيە قىلغان ئىدى. لىزاز بەكمۇ تېز چاپاتتى.[458] زارىب ئىسىملىك ئېتى بولسا، فەرۋە بىن ئۇمەيرۇلجۇزامى ھەدىيە قىلغان ئىدى. زارىب، تولىمۇ كۈچلۈك ۋە چىدامچان ئات ئىدى. لاھىب ئىسىملىك ئېتىنى بولسا، رەبىئا بىن ئەبى بەرائۇلكەلبى ھەدىيە قىلغان ئىدى. لاھىب ئۇزۇن قۇيرۇقلۇق بولۇپ، قۇيرۇقى يەرگە تېگىپ تۇراتتى. ياسۇب بولسا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئەڭ ياخشى ئېتى ئىدى. مۇراۋىھ ئىسىملىك ئېتى، بەيگە ئېتى بولۇپ، ئۇبەيىت بىن ياسىر، تەبۇكتە ھەدىيە قىلغان ئىدى. مۇراۋىھ، ئوقتەك تېز يۈگرەيتتى.

مىرۋاھ ئىسىملىك ئېتىنى بولسا، ھىجرەتنىڭ ئونىنچى يىلى مەدىنىگە كەلگەن، بەنى رەھانىڭ ھەيئىتى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھەدىيە قىلغان ئىدى. بۇ ئات پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئالدىدا مىنىلگەندە، ئۇنى بەكمۇ ياقتۇرۇپ قالغان ئىدى. ۋەرىت ئىسىملىك ئېتىنى بولسا، تەمىمى دارى ھەدىيە قىلغان ئىدى. بۇ ئاتنىڭ رەڭگى قىزىل ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بۇ ئاتنى ئۆمەرگە ھەدىيە قىلدى. ھەزرىتى ئۆمەر بۇ ئاتنى مىنىپ ئاللاھ ئۈچۈن ئۇرۇش قىلدى.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئاتلىرىدىن ئۈچىنى بەيگىگە سالاتتى. زارىبنى سەھل بىن ساد، لىزازنى ئەبۇ ئۇسەيدۇسسا ئىدى، لىزاز ئەڭ باشتا، زارىب ئۇنىڭ ئارقىسىدا، سەكىب بولسا، زارىبنىڭ ئارقىسىدا يۈگرەيتتى.

[455]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، II،80.
[456]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،489.
[457]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،490؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۈننىييە،S:247.
[458]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،490؛ كاستالانى، ئەل-مەۋاھىبۇل، لەدۈننىييە،S:247.

رەسۇلۇللاھنىڭ ئېشىكى ۋە خېچىرىمۇ بار ئىدى. ئىسكەندىرىيە پادىشاھى مۇكاۋكىس، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە بوز رەڭلىك خېچىر بىلەن بوز رەڭلىك ئېشەك سوۋغات قىلغان ئىدى. خېچىرغا دۇلدۇل، ئېشەككە يافۇر ئىسمى بەرگەن ئىدى.[459] ئىسلامىيەتتە تۇنجى قېتىم كۆرۈلگەن ئاق رەڭلىك خېچىر دۇلدۇل بولغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ھايبەر ئۇرۇشىدا بۇ بوز خېچىرنى مىنگەن ئىدى. ھۇنەي ئۇرۇشىدا بولسا، باشقا بىر بوز رەڭلىك خېچىر مىنگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، خېچىرنى تېپىپ ھەۋازىنلەرنىڭ ئىچىگە چاپتۇرۇپ كىرمەكچى بولغاندا، ھەزرىتى ئابباس خېچىرنىڭ تىزگىنىگە، ھەزرىتى ئەبۇ سۇفيان بىن ھارىسە بولسا، ئۈزەڭگىسىنى تۇتۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ دۈشمەن سەپلىرى ئىچىگە كىرىپ كېتىشىدىن توسقان ئىدى. ھايبەر ئۇرۇشىدا بولسا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يافۇرنىڭ ئۈستىگە ئېگەر توقۇلۇپ، بېشىغا خورما تاللىرىدىن توقۇلغان ئارقان بىلەن يۈگەن سالغان ھالدا مىنگەنلىكىمۇ رىۋايەت قىلىنغان.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋىدالىشىش ھەجىدىن قايتقان ۋاقىتتا، يافۇر ئۆلگەن، دۇلدۇل بولسا، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، ھەزرىتى ئالىغا قالغان ئىدى. ھەزرىتى ئالى ئالەمدىن ئۆتكۈچە ئۇنى مىنگەن بولۇپ، كېيىن ھەزرىتى ھەسەن، ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى ھۈسەيىن، ئۇنىڭدىن كېيىن ھەزرىتى مۇھەممەت بىن خانەفىيە دۇلدۇلنى مىنگەن ئىدى. دۇلدۇل، ھەزرىتى مۇئاۋىيە دەۋرىگىچە ياشىدى.

## پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ تۆگىلىرى

كۇسۋا: پەيغەمبەرىمىزنىڭ، جەدا ۋە ئابدا ئىسمىدا ئاتالغان بۇ تۆگىسىنى، ھەزرىتى ئابۇبەكرى، بەنى كۇشايىر بىن كاب بىن رەبىئا بىن ئامىرلەردىن ياكى ھۇرەيش بىن كابلارنىڭ ھايۋانلىرى ئىچىدىن 400 دىرھەمگە سېتىۋالغاندىن كېيىن، ئەسلى باھاسى بىلەن پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە سېتىپ بەرگەن ئىدى. بەزى رىۋايەتلەردە، ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ھەدىيە قىلغانلىقى ئىلگىرى سۈرۈلگەن. پەيغەمبەرىمىز، كۇسۋانى مىنىپ مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان ئىدى. ھۇدەيبىيە ئۆمرەسىدىمۇ ئۇنىڭ ئۈستىدە ئىدى. مەككىنى فەتىخ قىلغاندىمۇ ئۇنى مىنگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، كۇسۋانى بەيگىگە سالاتتى، ھېچقانداق تۆگە ئۇنىڭغا يېتىشەلمەيتتى. كېيىن، بىر ئەرەپ چارۋىچى ئىككى ياشلىق بىر تۆگىسىنى مىنىپ، بەيگىگە چۈشكەندە، كۇسۋادىن ئۆتۈپ كەتكەن ئىدى.

پەيغەمبىرىمىز، ۋىدالىشىش ھەجىدە، ئارافات خۇتبىسىنى كۇسۋا ئۈستىدە قىلغان ئىدى. كۇسۋا ھەزرىتى ئابۇبەكرىنىڭ خەلىپە بولغان مەزگىلىدە، باكى قەبرىستانلىقىغا قويۇپ بېرىلدى. كۇسۋا ئۇ يەردە، خالىغانچە يايلاپ يۈردى ۋە شۇ قەبرىستانلىقتا ئۆلدى.[460]

ئەبۇ جەھىلدىن غەنىمەت ئالغان تۆگە: پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، بەدىر ئۇرۇشىدا، ئەبۇ جەھىلنىڭ سورتلۇق تۆگىسىنى باش قوماندان ھەققى ھېسابىدا ئالغان ئىدى. ھۇدەيبىيە ئۆمرەسىگىمۇ، گازاغىمۇ بۇ تۆگىگە مىندى. بۇ تۆگىنى ئۆمرە ئۈچۈن قۇربانلىق قىلماقچى بولدى، بۇنى ئاڭلىغان مۇشرىكلەر، بۇ تۆگە ئۈچۈن يۈز تۆگە بېرىپ قايتۇرۇۋالماقچى بولدى. پەيغەمبىرىمىز: «ئەگەر قۇربانلىق قىلىپ بېكىتمىگەن بولساق، تەلىپىڭلارنى قوبۇل قىلغان بولاتتىم» دىگەن ئىدى.

سۈت تۆگىلىرى: پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ زۈلجەدىر ۋە جەمما يايلىقىدا ئوتلايدىغان، ھاننا، سەمرا، ئۇرەيس، سادىيىە، بەگۇم، يەسرە، دەببا ئىسىملىرىدىكى سۈت تۆگىلىرى بولۇپ، ئائىلىسىدىكىلەر ھەر كۈنى كەچتە بۇ تۆگىلەردىن ئىككى چېلەكتە لىق سۈت ساغاتتى.[461] پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋاپاتى يېقىنلاشقاندا، بۇ تۆگىلەردىن بىرسىمۇ قالمىغان ئىدى.

## پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ سائادەت ئۆيلىرى

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، مەدىنىدە مەسچىت سالدۇرغان ۋاقىتتا، مەسچىتنىڭ يېنىغا خىشتىن ئىككى ئېغىزلىق بىر ئۆي ياساتقان بولۇپ، ئۈستىنى خورما لىملىرى ۋە شاخلىرى بىلەن ياپقان ئىدى. ھەزرىتى ئايشەنىڭ ھۇجرىسىنىڭ ئىشىكى، مەسچىتكە ماڭىدىغان يولغا قارايتتى. ھەزرىتى سەۋدە ئۈچۈن ياسالغان ھۇجرىنىڭ ئىشىكى بولسا، مەسچىتنىڭ ئۈچىنچى ئىشىكى بولغان ئالى ئوسمان ئىشىكىگە قارايتتى.

---

[459] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I‹491.
[460] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، 493~I‹492.
[461] ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I‹494.

پەيغەمبىرىمىز كۆپ خانىملىق بولغاندىن كېيىن، ئۆيلەرنىڭ سانى كۆپىيىشكە باشلىدى. يېڭى سېلىنغان ئۆيلەر ھەزرىتى ئايشەنىڭ ھۇجۇرىسى بىلەن قىبلە تەرەپكە قاراپ سېلىنىشقا باشلىدى. يېڭى سېلىنغان ئۆيلەرنىڭ بەزىلىرى خىشتىن بەزىلىرى تاشتىن ياسالغان ئىدى.

بەزى ئۆيلەر خورما لىملىرى ياكى خورما شاخلىرى بىلەن يېپىلىپ، ئۈستىگە لاي سېلىۋېتىلگەن ئىدى.

ھەسەن بىن ئەبىلھەسەن: «مەن بالاغەتكە يەتكەن ۋاقتىمدا، رەسۇلۇللاھنىڭ ئۆيىگە كىرگەندە، قولۇمنى ئۆي تورۇسىغا تەككۈزگەن ئىدىم. رەسۇلۇللاھنىڭ ئۆيلىرىنىڭ تورىسى، سەرۋى (قىشتىمۇ يوپۇرماقلىرى تۆكۈلمەيدىغان بىر خىل دەرەخ) ياكى ئاردىچ (قىشتىمۇ يوپۇرماقلىرى تۆكۈلمەيدىغان بىر خىل دورىلىق دەرەخ) لىمى بىلەن ناھايىتى زىچ قىلىپ يېپىلغان ئىدى» دەپ بايان قىلغان.

ئىمام بۇخارى: «رەسۇلۇللاھنىڭ ئىشىكى ھالقىسىز بولۇپ، تاياق بىلەن ئىشىك چالاتتى» دېگەن ئىدى.

مۇھەممەت بىن ھىلال بىلەن ئاتائۇلھورسانىمۇ، پەيغەمبىرىمىزنىڭ خانىملىرىنىڭ ئۆيلىرىنى كۆرگەن ئىدى. بۇ ئۆيلەرنىڭ خورما ياغىچى بىلەن يېپىلغانلىقىنى، ئىشىك ئورنىدا، قارا رەڭلىك پالازلارنى قوللانغانلىقىنى بىلدۈرگەن ئىدى.

داۋۇت بىن كايىس، ئۆزى كۆزى بىلەن كۆرگەنلەرنى: «ھۇجۇرىلارنىڭ سىرتقى كەڭلىكى ئالتە-يەتتە زىرا ئىدى. ئىچكى ئېگىزلىكى بولسا، تەخمىنەن ئون زىرا ئىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى. (بىر زىرا، 48 سانتىمېتىر)

ھەزرىتى سەۋدە ھۇجۇرىسىنى، ھەزرىتى ئايشەگە مىراس قالدۇرغان ئىدى. ھەزرىتى سافىيەنىڭ ھۇجۇرىسىنى، ئۆي ئېگىلىرى، ئۆلگۈچە ئولتۇرۇش شەرتى بىلەن ھەزرىتى مۇئاۋىيە بىن ئەبى سۇفيانغا 180 ياكى 200 مىڭ دىرھەمگە ساتقان ئىدى.

خەلىپە ئابدۇلمەلىك، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ خانىملىرىنىڭ ئۆيلىرىنى دۆلەت تەۋەلىكىگە ئۆتكۈزۈپ، مەسچىتكە قېتىۋېتىش ئەمىر قىلىنىپ، مەدىنىدە بۇ ئەمىر ئوقۇلغاندا، ئۇرغۇن كىشىلەر كۆز-ياشلىرىنى تۇتالماي قالغان ئىدى. مەدىنىلىكلەر، خۇددى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋاپات بولغان چاغدىكىدەك يىغلاشقان ئىدى.[462]

سائىت بىن مۇسەييەب: «قەسەم قىلايكى، ئۇ ئۆيلەرنىڭ بۇرۇنقى ھالى بويىچە قېلىشىنى بەكمۇ ئارزۇ قىلاتتىم! مەدىنىدە چوڭ بولىۋاتقان ياشلار ۋە سىرتتىن كەلگەنلەر، رەسۇلۇللاھ ھايات كەچۈرگەن بۇ ئۆيلەرنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن بولسا، مال-دۇنياسى بىلەن ئۆزىنى كۆز-كۆز قىلىشتىن ئەيمەنگەن ۋە نومۇس قىلغان بولاتتى» دەپ، بۇ ئىشتىن كۆڭلى يېرىم بولغانلىقىنى بىلدۈرگەن ئىدى.

## رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاقىپ قىلغان مۈلۈكلىرى

ئىسلامىيەتتىكى تۇنجى ۋاقىپ (خەيىر-ساخاۋەت ئىشلىرى ئۈچۈن قۇرۇلغان ئۆي، ياكى ئىدارە قاتارلىق مال-مۈلۈكلەر بولۇپ، كوللىكتىپقا مەنسۇپتۇر. شەخسىگە تەۋە ئەمەس بولۇپ، سېتىلمايدۇ) ئوھۇت ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان، يەھۇدى ئالىمى ۋە باي ئاقسۆڭەك مۇھايرىك، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە مىراس قالدۇرغان بولۇپ، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بۇ ۋەسىيەتكە بىنائەن بۇ مۈلۈكلەرنى تاپشۇرۇپ ئالغان، بۇلار: مىسەب، سافىيە، دەلال، ھۆسنا، بۇركا، ئاۋاف، مەشرەبە ئىسىملىك يەتتە تانە باغچە ۋە بوستانلىق ئىدى.[463]

پەيغەمبىرىمىزنىڭ مەدىنىدىكى ۋاقىپلىرى، ئۇممىتى بىلەن مۇھايرىكنىڭ مال-دۇنياسىدۇر. ئىبنى ھۇمەيت: «خەلىپە ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىز، مۇھايرىكنىڭ ۋاقىپىدىكى خورمىلاردىن تەلەپ قىلغاندا، بىر تاۋاق خورما كەلدى. ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىز: بۇ خورما رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام دەۋرىدىن قالغان، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام بۇ خورمىلاردىن يەيتتى، دېدى. مەن: ئەي مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى! بۇنى بىزگە بۆلۈپ بەرگىن! دېدىم. شۇنداق قىلىپ بۇ خورما، ھەر بىرىمىزگە توققۇز تالدىن تەگدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىز: «مەن مەدىنە ۋالىسى بولغاندا، ئۇ خورمىلىققا كىرگەن ئىدىم. ئۇ خورمىلاردىن يېدىم، مەن ئۆمرۈمدە ئۇنداق تاتلىق ۋە لەززەتلىك خورما يېمىگەن ئىدىم» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئامىر بىن مۇھاجىر: «رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنىڭ بىساتلىرى، ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىزنىڭ يېنىدىكى ئۆيدە ساقلىناتتى. ئۇ ھەر كۈنى ئۇلارغا قارايتتى. قۇرەيشتىن كەلگەن نەرسىلەرنىمۇ يىغىپ ئۇ ئۆيگە يىغاتتى. بۇ مال-بىساتلارغا قارىغاچ: مانا بۇلار، ئاللاھنىڭ سىزگە قالدۇرغان، ئاللاھ ئۆزى بىلەن شەرەپلەندۈرگەن زاتنىڭ مىراسىدۇر! دەيتتى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

---

[462]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،499.

[463]ئىبنى ساد، ئەت-تاباكات، I،503.

1. بىر تال خورما يوپۇرماقلىرى بىلەن ئورۇلگەن كۆرپە؛
2. بىر تال قېپى تېرىدىن، ئىچى خورما تالالىرى بىلەن تولدۇرۇلغان ياستۇق؛
3. بىر يوغان تاغار؛
4. بىر تال سۇ قاچىسى؛
5. بىر قۇر كىيىم؛
6. بىر تانە قول تۈگمىنى؛
7. بىر تال قول سومكىسى؛
8. بىر قۇر يوتقان؛

بۇ يوتقان، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ بېشىنىڭ تەرلىرى بىلەن تەرلەنگەن بولۇپ، ھەر ۋاقىت ئىپاردەك خۇش-پۇراق چېچىپ تۇراتتى.

ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىز، ئاغرىپ قالغان ۋاقىتلاردا، ئۇنىڭ سۈيى بىلەن يۇيۇنۇپ ساقىيىپ قالاتتى. ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىز، مەدىنەلىك تائابىن (پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرگەنلەر ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنى كۆرگەنلەرنى كۆرگەنلەر) ئالىملىرىدىن بولۇپ، ئىمام، فاكىھ، ئۇلۇغ ئىسلام ئالىمى بولۇپ، سۈننەتلەرنى ياخشى بىلەتتى. ئانىسى ئۇممۇ ئاسىم بىنتى ئاسىم بىن ئۆمەر بىن خەتتاپ ئىدى. ئادالەتلىك بولۇشتا بىر ئۈلگە ئىدى.

ئىمام شافىئى: «خەلىپەلەر بەشتۇر: 1) ئابۇبەكرى، 2) ئۆمەر، 3) ئوسمان، 4) ئالى، 5) ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىز!» دەيتتى.

ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىز: ئادالەتتە ھەزرىتى ئۆمەرگە، تەقۋادارلىقتا ھەسەنۇل باسرىغا، ئىلىمدە ئىمام زۇھرىگە ئوخشايتتى.

> دۇرۇت ھەم سالاملار بولسۇن ئۇنىڭغا ھەم ئالى ئەسھابىغا،
> كى قىلدى ئۇلارنى ئۆزىگە يارۇ-دوست ئۇ كەرەم-كانى.
>
> كەل ئەي ھەققى ، ئۇنۇت خەلقنى ئاللاھنىڭ ھەبىبىدىن ئال خۇلقنى،
> كى ھەقتىن گۈزەل خۇلق ئالغان ھەقسىز (پۇلسىز) ئۇ كەرەم كانى.
>
> ئەرزۇرۇملۇق ئىبراھىم ھەققى

# ئىسلام دىنى

ئاللاھ تائالاھنىڭ، جەبرائىل ئىسىملىك پەرىشتە ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئەۋەتكەن، ئىنسانلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختىت-سائادەتكە ئېرىششىدىكى قائىدە-تۈزۈملەردۇر. پۈتۈن ئۈستۈنلۈك ۋە پايدىلىق نەرسىلەر ئىسلامغا مۇجەسسەملەنگەندۇر. بۇرۇنقى دىنلارنىڭ پۈتۈن ياخشى تەرەپلىرى ئىسلام دىنىغا توپلانغاندۇر. پۈتۈن سائادەت ۋە خەيرلەر ئۇنىڭ ئىچىدە ئۆز ئىپادىسىنى تاپقاندۇر. ھىچ شۈبھىسىز، ئەقىلگە ئۇيغۇن، ئاساس ۋە قانۇنلاردىن ئىبارەتتۇر.

ئەقىل ئىگىسى بولغان ھەر قانداق بىر ئادەم، ئۇنى رەت قىلماس ۋە نەپرەت نەزىرىدە قارىماس، ئىسلامىيەتنىڭ ھىچقانداق بىر زىيىنى ۋە ئۇنىڭ بىر مەنپەئەتى يوقتۇر ۋە بولالمايدۇ. ئىسلامىيەت ھەققىدە بىر مەنپەئەت خىيال قىلىش، چۆلدە سۇ ساقلاشتىن ئىبارەتتۇر. ئىسلامىيەت دۆلەتلەرنى ئاسايىشلىق، ئىنسانلارنى سائادەتكە ئېرىشتۈرۈشنى مەقسەت قىلغاندۇر. ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمىرلىرىگە ھۆرمەت ۋە ئەمەل قىلىشنى، مەخلۇقاتلارغا مەرھەمەت بىلەن مۇئامىلە قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

ئىسلامىيەت: دېھقانچىلىق، تىجارەت ۋە سەنئەت قاتارلىقلارنى بىر-بىرىگە چەمبەرچاس باغلىغان بولۇپ، ئىلىم، پەن-تېخنىكا ۋە سانائەت قاتارلىقلارغا ئەھمىيەت بەرمەكتە. ئىنسانلارنىڭ بىر-بىرىگە ياردەم قىلىشىنى، بىر-بىرىگە خىزمەت قىلىشنى مۇھىم دەپ قارايدۇ. ئۆز دائىرەسى تەۋەلىكىدىكى ئىنسانلارنىڭ، باللىرىنىڭ، ئائىلەسىنىڭ ۋە مىللىتىنىڭ ھەق-ھوقۇقلىرىغا ئىگە چىقىشنى، ھاياتلارغا، ئۆتمۈش ۋە كەلگۈسىگە مەسئۇلىيەتچان بولۇشنى تەلەپ قىلغان بولۇپ، دۇنيا ۋە ئاخىرەت سائادىتىنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەندۇر.

ئىسلامىيەت، ئىنسانلارنىڭ ماددى ۋە روھى دۇنياسىنى ئەڭ مۇكەممەل شەكىلدە، تەمىنلەيدىغان پىرىنسىپ ۋە قانۇنلارغا ئىگىدۇر. ئىنسانلارنىڭ ھەق ۋە ھوقۇقلىرىنى ئەڭ مۇكەممەل شەكىلدە قوغدىغاندۇر. شۇنداقلا ئىسلام دىنىنىڭ، ئىمان، ئىبادەت، نېكاھ، كىشلىك مۇناسىۋەت ۋە قانۇن-تۈزۈملەرنىڭ ئاساسىدۇر.

# ئىمان

رەسۇلۇللاھ ئەكرەم سالللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەلەم ئەپەندىمىزنىڭ، ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكى ۋە ئاللاھ تەرىپىدىن تاللانغان، خەۋەر يەتكۈزگۈچى ئەلچى ئىكەنلىكىنى بىلىش ۋە بۇنىڭغا يۈرىكىدىن ئىشىنىپ، ئېغىزى بىلەن سۆزلەش، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۇنىڭغا بىلدۈرگەن تار دائىرەلىك ۋە كەڭ دائىرەلىك پۈتۈن ئىلىملىرىگە ئىشەنمەك، جان دىل بىلەن كەلىمە شاھادەت كەلتۈرۈشتۇر. كۈچلۈك ئىمان بولسا، ئوتنىڭ كۆيدۈرۈشىدىن، زەھەرلىك ئىلاننىڭ چېقىشىدىن قورقۇپ قاچقاندەك، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئۇلۇغلىقى ۋە سۈپەتلىرىنى تونۇپ يېتىپ، ئۇنىڭ رازىلىقىنى ئېلىش ۋە مەرھەمەتىگە ئېرىشىش ئۈچۈن تىرىشىش، ئۇنىڭ ئازابى ۋە غەزىپىدىن ساقلانماقتۇر. ئىماننى مەرمەر تاش ئۈستىگە بېسىلغان تامغىدەك، يۈرىكىگە مۇستەھكەم ئورۇنلاشتۇرۇشتۇر.

مۇتلەق ئىشىنىشىمىز لازىم بولغان ئىماننىڭ ئالتە شەرتى تۆۋەندىكىلەردۇر:

1. ئاللاھ تائالاھنىڭ ۋاجىبۇل-ۋۇجۇت ۋە ھەقىقى مەبۇت شۇنداقلا پۈتۈن جانلىق ۋە جانسىزلارنى ياراتقانلىقىغا ئىشەنمەك. دۇنيا ۋە ئاخىرەت ھاياتىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان نەرسىلەرنى، ماددىسىز، زامانسىز ۋە ئوخششى بولمىغان شەكىلدە يوقتىن بار قىلغان، پەقەت ئاللاھ تائالاھتۇر، دەپ ئىشەنمەكتۇر. ھەر نەرسىنى ياراتقان ۋە ئۇنىڭغا ھاكىم بولغان ئاللاھتۇر. ئۇنىڭدىن ئۈستۈن بولغان بىر ھاكىم ۋە ئەمىر يوقتۇر، دەپ ئىشەنمەكتۇر. پۈتۈن ئۈستۈنلۈكلەر ۋە كامالەتلەر ئۇنىڭغا مەنسۇپتۇر. ئۇنىڭدا ھىچقانداق بىر قۇسۇر ۋە نوقسان يوقتۇر. ھەر ئىش ئۇنىڭ ئارزۇسى بويىچە بولىدۇ. ئۇنىڭ قىلغان ئىشلىرى ئۆزىگە ياكى باشقىلارغا پايدا كەلتۈرۈشى ئۈچۈن ئەمەس بولۇپ، مەنپەئەتكە قاراپ ئىش قىلمايدۇ. بۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە، ئۇنىڭ ھەر ئىشىدا ھېكمەت، پايدا، لۇتۇف ۋە ئېھسان باردۇر.

قۇللىرىغا ياخشى، پايدىلىق بولغاننى ياكى بىرسىگە ساۋاپ بىرسىگە ئازاپ بېرىشكە مەجبۇر بولمايدۇ. ئاسىلارنىڭ، گۇناھ قىلغانلارنىڭ ھەممىسىنى جەننەتكە كىرگۈزسە، ئۇنىڭ مەرھەمىتىگە، ئۇلۇغ زاتىغا ماس كېلىدۇ. ئىبادەت ۋە ئىتائەت قىلغان قۇللىرىنىڭ ھەممىسىنى دوزاققا ئاتسىمۇ ئۇنىڭ ئادالىتىگە قارشى بولمايدۇ ئەلۋەتتە. ئەمما ئۇلۇغ ئاللاھ، مۇسۇلمانلارنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى قىلغان، ئىبادەت ۋە ئىتائەت قىلغانلارنى جەننەتكە كىرگۈزىدىغانلىقى ۋە ئۇلارنى ئەڭ گۈزەل نىممەتلەر بىلەن شەرەپلەندۈرىدىغانلىقىنى، كاپىرلارنى بولسا، دوزاققا ئەبەدى مۇپتىلا قىلىدىغانلىقىنى بىزگە بىلدۈرگەندۇر. ئۇ سۆزىدە تۇرىدۇ. پۈتۈن جانلىقلار ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتسىمۇ، ئۇنىڭغا ھىچقانداق بىر پايدىسى بولمايدۇ. پۈتۈن ئالەم كاپىرلار بىلەن توشۇپ، ئۇنىڭغا ئاسىيلىق

قىلغان تەغدىردىمۇ، ئۇنىڭغا بىر زىيان ئېلىپ كېلەلمەيدۇ. ئۇنىڭغا شېرىك قوشۇپ كۇپۇرلۇق قىلغاندىن باشقا، ھەر قانداق چوڭ گۇناھنى ئۆتكۈزۈپ، تۆۋبە قىلماي ئۆلۈپ كەتكەن تەغدىردىمۇ، ئاللاھ خالىسا ئەپۇ قىلىدۇ. كىچىك گۇناھلار ئۇچۇن، خالىسا ئازاپ قىلىدۇ. كاپىر ۋە دىندىن چىقىپ ئۆلگەنلەرنى بولسا، كەچۈرمەيدىغانلىقىنى، بۇلارنى مەڭگۈلۈك ئازاپ بىلەن جازالاندۇرىدىغانلىقىنى بىلدۈرگەندۇر.

مۇسۇلمان بولۇپ، ئىبادەت قىلغان بولسىمۇ، ئەھلى سۈننەتكە رىئايەت قىلمىغان ۋە ئەھلى سۈننەتتىن بولمىغانلار ۋە تۆۋبە قىلماي ئۆلگەن، بىتئەت يولىغا ماڭغان مۇسۇلمانلارنى دوزاق ئازابى بىلەن جازالاندۇرسىمۇ، ئۇلارنى دوزاقتا ئەبەدى قالدۇرمايدۇ.

ئاللاھ تائالاھنى دۇنيادا، ئوچۇق-ئاشكارا كۆرۈش جائىزدۇر. ئەمما دۇنيادا، ھېچكىم كۆرەلمىگەندۇر. قىيامەت كۈنى مەھشەر مەيدانىدا، كاپىرلار ۋە گۇناھى بولغان مۇسۇلمانلار، قەھرى جامالى بىلەن، سالىھ ئىشلارنى قىلغان مۆمىن مۇسۇلمانلارغا بولسا، لۇتۇپ جامالى بىلەن كۆرىنىدۇ. مۆمىنلەر جەننەتتە ئاللاھنى ھەقىقى جامالى بىلەن كۆرىدۇ. پەرىشتىلەر ۋە ئاياللارمۇ كۆرىدۇ. كاپىرلار بۇ نىممەتتىن مەھرۇمدۇر. جىنلارنىڭمۇ كۆرۈشتىن مەھرۇم قالىدىغانلىقى ھەققىدە خەۋەرلەر باردۇر.

ئاللاھ تائالاھنىڭ دەرگاھىدا، كېچە-كۈندۈز ۋە ۋاقىت قارىشى بولمايدۇ. ئاللاھ تائالاھتا، ھېچقاچان بىر ئۆزگىرىش بولمىغانلىقى ئۈچۈن، بۇرۇن ئۇنداق، ھازىر مۇنداق دېگىلى بولمايدۇ. ئاللاھ تائالاھ بىلەن ھېچقانداق نەرسىنى سېلىشتۇرۇشقا بولمايدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ بىر ئوخشىشى، شېرىكى، ياردەمچىسى، قوغدىغۇچىسى، زىتلىقى يوقتۇر. ئاتىسى، ئوغلى، ئايالى، قىزى يوقتۇر. ھەر ۋاقىت، ئۇنىڭ بارلىقى، ئالامىتى كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. ھەر كىشىگە ئۇلارنىڭ يۈرەك تومۇرى قەدەر يېقىندۇر. ئەمما ئۇنىڭ بىزگە يېقىن ۋە باراۋەر بولىشى، ئەتراپىمىزدىكى ھال-ئەھۋالى بىز ئويلىغان شەكلىدىكىدەك ئەمەستۇر. ئۇنىڭ يېقىنلىقى ئالىملارنىڭ ئىلمى بىلەن، ئىلىم-پەن ئالىملىرىنىڭ ئەقلى قۇۋىتى ۋە ئەۋلىيا-ئەنبىيالارنىڭ تەسەۋۋۇرى بىلەن بىلگىلى بولمايدۇ. ھەقىقى شەكلىنى ئىنسان ئەقلى تەسەۋۋۇر قىلالمايدۇ. ئاللاھ تائالاھ بىردۇر ۋە ئوخشىشى يوقتۇر. ئۇنى باشقا بىر نەرسە بىلەن قىياس قىلىش مومكىن ئەمەستۇر.

ئاللاھ تائالاھنىڭ ئىسىملىرى چەكسىزدۇر. مىڭ بىر ئىسمى بىلەن مەشھۇردۇر. ئىنسانلارغا پەقەت بۇ مىڭ بىر ئىسمى بىلدۈرۈلگەندۇر. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىدا بۇ ئىسىملاردىن توقسەن توققۇزى بىلدۈرۈلگەندۇر. بۇنى بىز ئەسمائى ھۈسنا دەپ ئاتايمىز.

2. پەرىشتىلەرگە ئىشەنمەك. پەرىشتىلەر جىسىمدۇر، يېنىكتۇر. گازدىنمۇ بەكىرەك يېنىكتۇر. نۇرانە بولۇپ، ھەر ۋاقىت تىرىكتۇر. ئۇلار تولىمۇ ئەقىللىق بولۇپ، ئىنسانلاردىكى يامانلىقلار ئۇلاردا يوقتۇر. ئۇلار ھەر قانداق شەكىلگە كىرەلەيدۇ. گازلار،سۇيۇقلۇق ۋە قاتتىق ھالەتكە ئېگە بولالىغاندەك پەرىشتىلەرمۇ ھەر خىل گۈزەل شەكىللەرگە كىرەلەيدۇ. پەرىشتىلەر، ئۆلۈغ ئىنسانلارنىڭ روھلىرى ئەمەس، خىرىستىيانلار مەلەكلەرنى ئۇلۇغ ئىنسانلارنىڭ روھلىرى، دەپ قارايدۇ. بەزى پەيلاسوپلارنىڭ ئېيتقىنىدەك ئىنىرگىيە ۋە كۈچتەك ماددىسىز ئەمەس.

پەرىشتە: ئەلچى، خەۋەر بەرگۈچى ۋە قۇۋۋەت دىمەكتۇر. پەرىشتىلەر پۈتۈن جانلىقلاردىن بۇرۇن يارىتىلدى. شۇ سەۋەپتىن كىتاپلاردا ئەڭ بۇرۇن پەرىشتىلەرگە ئىمان ئېيتىش بىلدۈرۈلگەن ئىدى. كىتاپلاردا، پەيغەمبەرلەردىن بۇرۇن دەپ ئېيتىلغان. قۇرئان-كەرىمدە، ئىشىنىش شەرىت بولغانلار قاتارىدا، مۇشۇ تەرتىپ بىلەن تىلغا ئېلىنغان.

پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش: ئۇلار ئاللاھ تائالاھنىڭ قۇلىدۇر. ئاللاھ تائالاھنىڭ شېرىكى ياكى قىزلىرى ئەمەستۇر. كاپىرلار ۋە مۇشىرىكلەر شۇنداق دەپ قارايدۇ. ئاللاھ تائالاھ، پۈتۈن پەرىشتىلەردىن رازىدۇر. ئۇلار ئاللاھ تائالاھقا ئىتائەت قىلىدۇ، گۇناھ قىلمايدۇ، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرلىرىگە قارشى چىقمايدۇ. ئەركەك ۋە چىشى دەپ بۆلۈنمەيدۇ. توي قىلمايدۇ، بالىلىرى بولمايدۇ. ھەر ۋاقىت تىرىكتۇر. ئاللاھ تائالاھ، ئىنسانلارنى ياراتقان ۋاقىتتا پەرىشتىلەر: «يا رەببى! يەر يۈزىدە بۇزغۇنچۇلۇق قىلىپ قان تۆكىدىغان بىر مەخلۇقنى يارىتامسەن!» دىگەن، سوئالىدىنلا، ئۇلارنىڭ تەقۋا ۋە گۇناھسىز ئىكەنلىكىنى، باشقىلارغا زىيان سالمايدىغانلىقىنى كۆرىۋالالايمىز.

سانى ئەڭ كۆپ بولغان مەخلۇق، پەرىشتىلەردۇر. ئۇلارنىڭ سانىنى ئاللاھ تائالاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. كۆكتە، پەرىشتىلەرنىڭ ئاللاھ تائالاھقا ئىبادەت قىلمىغان بىر بوش يەر يوقتۇر. كۆكلەرنىڭ ھەر تەرىپى ئاللاھ تائالاھقا سەجدە ۋە روكۇ قىلغان پەرىشتىلەر بىلەن تولغاندۇر. ئاسمان-زېمىندا، ئاتەشلەردە، يولتۇزلاردا، جانلىقلاردا، جانسىزلاردا، يامغۇر تامچىلىرىدا، دەرەخ يوپۇرماقلىرىدا، ھەر بىر مولىكۇل ۋە ئاتومدا، ھەر بىر رىئاكسىيۇن ۋە ھەرىكەتتە، ھەر بىر ئىشتا پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىسى باردۇر. ھەر يەردە ئاللاھ تائالاھنىڭ روخستى بىلەن ئىش قىلىدۇ. ئاللاھ تائالاھ بىلەن مەخلۇقات ئارىسىدا بىر ۋاستىدۇر. بەزىلىرى باشقا پەرىشتىلەرنىڭ ئەمرىدۇر. بەزىلىرى ئىنسانلارنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە خەۋەر يەتكۈزىدۇ. بەزىلىرى ئىنسانلارنىڭ قەلبىگە ياخشى چۈشەنچىلەرنى كەلتۈرىدۇ. بۇنى بىز ئىلھام دەپ ئاتايمىز. بەزىلىرىنىڭ ئىنسانلاردىن ۋە بارلىق مەخلۇقاتلاردىن خەۋىرى يوقتۇر.

ئاللاھ تائالاھنىڭ جامالى ئالدىدا ئۆزىنى يوقاتقاندۇر، ئۇلارنىڭ ئۆزىگە خاس يەرلىرى بولۇپ، ئۇ يەرلەردىن ھېچ ئايرىلمايدۇ. جەننەت پەرىشتىلىرى جەننەتتە بولۇپ، بۇلارنىڭ ئەڭ چوڭىنىڭ ئىسمى رىدۋاندۇر. دوزاق پەرىشتىلىرىنىڭ ئىسمى بولسا، زەبانىدۇر. ئۇلار دوزاقتا ۋەزىپىلىرىنى ئادا قىلىدۇ. دوزاق ئوتى ئۇلارغا كار قىلمايدۇ. خۇددى دېڭىز بېلىقىغا زىيان قىلمىغاندەك. دوزاقتىكى پەرىشتىلەرنىڭ ئەڭ چوڭلىرى توققۇز تانە بولۇپ، ئەڭ چوڭىنىڭ ئىسمى مالىكتۇر.

ھەر بىر ئىنساننىڭ ياخشى ۋە يامان ئىشلىرىنى يازىدىغان، ئىككىسى كېچە، ئىككىسى كۈندۈز بولۇپ تۆت پەرىشتە باردۇر. بۇ پەرىشتىلەرنى كىرامەن ۋە كاتىبىندۇر. ياكى ھاپازا پەرىشتىلىرى دەپ ئاتايمىز. ھاپازا پەرىشتىلىرىنىڭ بۇلاردىن باشقا ئىكەنلىكىنىمۇ بايان قىلغان رىۋايەتلەر باردۇر. ئوڭ تەرەپتىكى پەرىشتە سول تەرەپتىكى پەرىشتىگە ئەمىر قىلىدۇ. ئوڭ تەرەپتىكىسى ياخشى ئىشلارنى، سول تەرەپتىكىسى بولسا، يامان ئىشلارنى خاتىرلەپ ماڭىدۇ.

تەكەببۇرلارغا، كاپىرلارغا، ئاسى مۇسۇلمانلارغا ئازاپ قىلىدىغان ۋە قەبرىدە سوئال سورايدىغان پەرىشتىلەرمۇ بار بولۇپ، بۇ سوئال پەرىشتىلىرى مۇنكىر ۋە نەكىردۇر. مۆمىنلەردىن سوئال سورايدىغان پەرىشتىلەر بولسا، مۇبەششىر ياكى بەشىردۇر.

پەرىشتىلەرنىڭمۇ يۇقىرى-تۆۋەنلىك ئورنى بولۇپ، ئەڭ يۇقىرى مەنسەپكە ئېگە بولغىنى تۆت تانەدۇر. بۇلارنىڭ بىرىنچىسى جەبرائىل ئەلەيھىسسالامدۇر. ئۇنىڭ ۋەزىپىسى پەيغەمبەرلەرگە ۋەھى يەتكۈزۈش ۋە ئەمىر-پەرمانلارنى بىلدۈرۈشتۇر. ئىككىنچىسى بولسا، سۇر چالىدىغان پەرىشتە بولۇپ، ئىسرافىل ئەلەيھىسسالامدۇر. سۇرنى ئىككى قېتىم چالىدۇ، بىرىنچى قېتىمدا، ئاللاھ تائالاھتىن باشقا پۈتۈن مەخلۇقات ئۆلۈپ يوق بولىدۇ. ئىككىنچى قېتىم چالغاندا، پۈتۈن مەخلۇقات قايتا تىرىلىدۇ. ئۈچىنچىسى بولسا، مىكائىل ئەلەيھىسسالامدۇر. ئەرزان، قىممەت، ئاچارچىلىق، مولچىلىق ۋە ھەر قانداق ماددىنى ھەرىكەت قىلدۇرۇش ئۇنىڭ ۋەزىپىسىدۇر. تۆتىنچىسى بولسا، ئەزرائىل ئەلەيھىسسالامدۇر. ئۇ ئىنسانلارنىڭ روھىنى ئالغۇچىدۇر. بۇ تۆت پەرىشتىدىن باشقا پەرىشتىلەر بولسا، مەرتىۋىسىگە قاراپ تۆت سىنىپقا بۆلىنىدۇ. ھامەلى ئەرش دېگەن پەرىشتىلەر. بۇلار تۆت تانە بولۇپ، قىيامەت كۈنى سەككىز تانە بولىدۇ. ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا بولىدىغان پەرىشتىلەر بولسا، مۇكەررەبىن دەپ ئاتىلىدۇ. ئازاپ پەرىشتىلىرىنىڭ چوڭلىرى بولسا، كەرۇبىيان دەپ ئاتىلىدۇ. رەھمەت پەرىشتىلىرى بولسا، رۇھانىيان دەپ ئاتىلىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى پەرىشتىلەرنىڭ ھاۋاسى يەنى ئۈستۈنلىرىدۇر. ئۇلار پەيغەمبەرلەردىن باشقا پۈتۈن ئىنسانلاردىن يۇقىرى ئورۇندا تۇرىدۇ. مۇسۇلمانلارنىڭ سالىھ ۋە تەقۋالىرى بولسا، پەرىشتەلەردىن ئۈستۈندۇر. پەرىشتىلەر تۆپلىمى ئىنسانلار تۆپلىمىدىن يەنى ئاسى ۋە پاسىقلاردىن ئۈستۈن ئورۇندا تۇرىدۇ.

3. ئاللاھ تائالاھنىڭ چۈشۈرگەن كىتاپلىرىغا ئىشەنمەك. ئاللاھ تائالاھ، بۇ كىتاپلارنى بەزى پەيغەمبەرلەرگە، پەرىشتىلەرگە ئوقۇتۇپ، بەزى پەيغەمبەرلەرگە بولسا، لەۋھە ئۈستىگە يېزىپ، بەزىلىرىگە بولسا، پەرىشتىلەرسىز بىلدۈرگەن ئىدى. بۇ كىتاپلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالاھنىڭ كالامىدۇر. ئەبەدى ۋە مەڭگۈلۈكتۇر. بۇرۇندىن بار بولغان ئەمەس، پەيغەمبەر ياكى پەرىشتىلەرنىڭ سۆزلىرىمۇ ئەمەس. ئاللاھ تائالاھ، چۈشۈرگەن كىتاپلارنىڭ ھەممىسى ھەق ۋە ھەقىقەتتۇر.

قۇرئان-كەرىم، پۈتۈن ئىلاھى كىتاپلارنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرغان بولۇپ، ھۆكۈملىرىنى كۈچىدىن قالدۇرغاندۇر. قۇرئان-كەرىمدە، قىيامەتكە قەدەر ھېچقانداق نوقسان، كەمچىللىك، ئۇنۇتۇلۇش ياكى بىر مەزمۇن قېتىلىش بولمايدۇ. بۇرۇنقى ۋە كەلگۈسىدىكى پۈتۈن ئىلىملەر قۇرئان-كەرىمدە يېزىلغاندۇر. بۇ سەۋەپتىن پۈتۈن كىتاپلاردىن ئۈستۈن ۋە قىممەتلىكتۇر. رەسۇل ئەكرەم سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ئەپەندىمىزنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ مۆجىزىسى قۇرئان-كەرىمدۇر. پۈتۈن ئىنسانلار ۋە جىنلار بىر يەرگە كەلسىمۇ، قۇرئان-كەرىمنىڭ ئەڭ قىسقا بىر ئايىتىدەك بىر ئاياتنى بارلىققا كەلتۈرەلمەيدۇ ۋە سۆزلىيەلمەيدۇ.

بىزگە بىلدۈرۈلگەن ساماۋى كىتاپلارنىڭ سانى 104 تانە بولۇپ، بۇلاردىن 10 بەت ئادەم ئەلەيھىسسالامغا، 50 بەت شىت ئەلەيھىسسالامغا، 30 بەت ئىدرىس ئەلەيھىسسالامغا، 10 بەت ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەنلىكى مەلۇمدۇر. تەۋرات مۇسا ئەلەيھىسسالامغا، زەبۇر داۋۇت ئەلەيھىسسالامغا، ئىنجىل ئەيسا ئەلەيھىسسالامغا، قۇرئان-كەرىم مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا نازىل بولغان ۋە چۈشۈرۈلگەندۇر.

4. ئاللاھ تائالاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە ئىشەنمەكتۇر. پەيغەمبەر بولسا، ئىنسانلارنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ ياخشى كۆرگەن يولىغا ئېرىشتۈرۈش ۋە بۇ يولغا باشلاشتۇر، تۇغۇلۇشتىنلا، ئەخلاق، مىجەز-خۇلۇق ۋە ئەقىل قاتارلىق ھەر تەرەپتىن، شۇ زاماندىكى پۈتۈن ئىنسانلاردىن ئۈستۈندۇر. تولىمۇ قىممەتلىك، شەرمى-ھايالىق ئىنسانلاردۇر. ئۇلارنىڭ ھېچقانداق ناچار ئادەت ۋە قىلىقلىرى يوقتۇر. پەيغەمبەرلەرگە ئىسمەت (پاكلىق) دېگەن سۈپەت بېرىلگەندۇر. پەيغەمبەرلىكنى بىلدۈرۈش ياكى بىلدۈرمەستىن بۇرۇن، چوڭ-كىچىك ھېچقانداق گۇناھ ئىشلىمىگەن، پەيغەمبەرلىكى بىلدۈرۈلگەندىن كېيىنمۇ، ئۇلاردا، قارىغۇ، پاڭ، كور قاتارلىق جىسمانى ياكى ئەقلى قۇسۇرلار بولمايدۇ. پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ يەتتە ئورتاق نوقتىسى بارلىقىغا ئىشەنمەك كېرەكتۇر. بۇلار: ئامانەتكە

خىيانەت قىلماسلىق، دۇرۇسىت بولۇش، تەبلىغ قىلىش، ئادالەتلىك بولۇش، پاك بولۇش، ئەقىللىق بولۇش، پەيغەمبەرلىكى ئەمەلدىن قالماسلىقتۇر.

يېڭى بىر دىن كەلتۈرگەنلەر پەيغەمبەرلەرنى رەسۇل دەپ ئاتايمىز. يېڭى دىن كەلتۈرمەي، ئىنسانلارنى بار بولغان دىنغا دەۋەت قىلغان پەيغەمبەرلەرنى بولسا نەبى دەپ ئاتايمىز. ئاللاھنىڭ ئەمرلىرىنى تەبلىغ قىلىش ۋە ئىنسانلارنى ئاللاھنىڭ يولىغا چاقىرىشتا، نەبى بىلەن رەسۇلنىڭ بىر پەرقى يوقتۇر. پەيغەمبەرلەرگە ئىمان ئېيتىش بولسا، پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ پەرقى يوقلۇقى ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭلا توغرا سۆزلۈك، سادىق ئىكەنلىكىگە ئىشەنمەكتۇر. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ھەر قانداق بىرسىگە ئىشەنمىسە ياكى ئىمان ئېيتمىسا، مۇسۇلمان ھېساپلانمايدۇ.

پەيغەمبەرلىك بولسا، ئاچلىقتا بەرداشلىق بېرىش، جاپالىق ئىشلەش، قىيىنچىلىق تارتىش ياكى كۆپ ئىبادەت قىلىش بىلەن قولغا كەلمەيدۇ. پەقەت ۋە پەقەت ئاللاھ تائالاھنىڭ تاللىشى ۋە ئېھسانى بىلەن بولىدۇ. ئىنسانلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەت ئىشلىرىنىڭ مەنلىك ۋە خاتىرجەم بولىشىغا كاپالەتلىك قىلىش، ئۇلارنى بالا-قازالاردىن ۋە يامان ئىشلاردىن ساقلاش، ئۇلارنى ھىدايەت يولىغا ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن، ئاللاھ تائالاھ، پەيغەمبەرلەر ئارقىلق ئۇلارغا ھىدايەت يولى بولغان دىنلارنى چۈشۈرگەندۇر. پەيغەمبەرلەر، دۈشمەنلىرىنىڭ كۆپلىكىگە، كۈچلۈكلىكىگە، ئىنسانلارنىڭ ئۇلارنى مازاق قىلىپ كۈلۈشلىرىگە، ئۇلارغا زۇلۇم سېلىشىغا قارىماي، ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمر-پەرمانلىرىنى تەبلىغ قىلىش، بىلدۈرۈشتە، دۈشمەنلىرى ئالدىدا كۆزىنى مىتمۇ قىلىپ قويمىغان ئىدى. ئاللاھ تائالاھ، پەيغەمبەرلەرنىڭ پاك ۋە دۇرۇسىت ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن، ئۇلارنى ھەر خىل مۆجىزىلەر بىلەن شەرەپلەندۈردى. ھېچقانداق كىشى بۇ مۆجىزىلەرگە تەڭ كېلەلمىدى. بىر پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتىپ، ئۇنىڭغا ئىشەنگەن كىشى، بۇ پەيغەمبەرنىڭ ئۈممىتى ھېساپلىنىدۇ. قىيامەت كۈنى، گۇناھلىرى كۆپ بولغان ئۈممەتلەر ئۈچۈن شاپائەت تىلەش روخستى بېرىلىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى ئەپۇ قىلىنىدۇ. ئۈممەتلەرنىڭ ئالىم ۋە سالىھ ئىشلارنى قىلغانلار ئۈچۈنمۇ شاپائەت تىلەيدۇ. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، قەبرە ئىچىدە بىز تەسەۋۋۇر قىلالمايدىغان بىر شەكىلدە ھازىرمۇ تىرىكتۇر. ئۇنىڭ مۇبارەك تېنى تۇپراقتا چۈرۈمەيدۇ. بەزى ھەدىس شەرىپلەردە: «پەيغەمبەرلەر قەبرىسى ئىچىدە ناماز قىلماقتا» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك كۆزلىرى ئۇخلىسىمۇ ئۇنىڭ قەلبى ھېچ ئۇخلىماس. پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى ئورۇنداش، پەيغەمبەرلىك ماقامى بىلەن خىزمەت قىلىشتا پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ئورتاقتۇر. يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكەن يەتتە سۈپەت پەيغەمبەرلەردە باردۇر. پەيغەمبەرلەر، پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىدىن ئېلىپ تاشلانماس. ۋەلىلەر بولسا، ئەۋلىيالىقتىن ئايرىلىپ قېلىشى مۇمكىن. پەيغەمبەرلىك پەقەت ئىنسانلار ئارىسىدىن چىقىدۇ. جىن ۋە پەرىشتىلەردىن، ئاياللاردىن تاللانمايدۇ. جىن ۋە پەرىشتىلەر، پەيغەمبەرلەرنىڭ دەرىجىسىگە يېتەلمەيدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ بىر-بىرى ئارىسىدا بەزى شەرەپلىرى ۋە ئۈستۈنلۈكلىرى باردۇر. مەسىلەن، ئۈممىتىنىڭ ئاز-كۆپ بولىشى، ئۇلارغا ئەۋەتىلگەن پەرىشتىلەرنىڭ يۇقىرى-تۆۋەنلىك دەرىجىسى، ئىلىم ۋە بىلىمىنىڭ پەرىقلىق بولىشى، ئىلىم ۋە بىلىمىنىڭ نۇرغۇن يەرلەرگە تارقىلىشى، مۆجىزىلىرىنىڭ كۆپ ۋە ئۆزلىرى ئۈچۈن پەرىقلىق قىممەت ۋە ئېھساندا بولىشى قاتارلىق جەھەتلەردە، ئاخىرقى زامان پەيغەمبىرى بولغان مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام پۈتۈن پەيغەمبەرلەردىن پەرىقلىنىدۇ.

ئۈلۈلئەزىم (ئەزىم، سەبىر ئىگىسى، ئۇلۇغ ئىرادە ۋە كەسكىن قارارلارغا ئىگە) بولغان پەيغەمبەرلەر، بۇنداق بولمىغان پەيغەمبەر ۋە رەسۇللار، رەسۇل بولمىغان نەبىلەردىن ئۈستۈن تۇرىدۇ.

پەيغەمبەرلەرنىڭ ئېنىق سانى بىزگە نامەلۇم. ئۇلارنىڭ 124 مىڭدىن ئۇشۇق ئىكەنلىكى بىلدۈرۈلمەكتە. بۇلارنىڭ تەخمىنەت 313 ياكى 315 تانىسى رەسۇلدۇر. بۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئالتە تانىسى بولسا تېخىمۇ ئۇلۇغدۇر. ئۇلارنى ئۈلۈلئەزىم دەپ ئاتايمىز. ئۇلار: ئادەم، نوھ، ئىبراھىم، مۇسا، ئەيسا، مۇھەممەت مۇستاپا ئەلەيھىمۇسسەلەتۇ ۋەسسەللەم ھەزرەتلىرىدۇر.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام، خالىلۇللاھتۇر (ئاللاھنىڭ دوستى). چۈنكى ئۇنىڭ قەلبىدە ئاللاھ سۆيگۈسىدىن باشقا ھېچقانداق مەخلۇقات سۆيگۈسى يوقتۇر. مۇسا ئەلەيھىسسالام بولسا، كەلىمۇللاھتۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالاھ بىلەن سۆزلەشكەن پەيغەمبەردۇر. ئەيسا ئەلەيھىسسالام بولسا، رۇھۇللاھ ۋە كەلىمۇللاھتۇر. چۈنكى دادىسى يوقتۇر. پەقەت ئاللاھنىڭ «بول» سۆزى بىلەن ئاتىسىز دۇنياغا كەلگەندۇر. بۇنىڭدىن باشقا، ئاللاھ تائالاھنىڭ ھىكمەتلىك سۆزلىرىنى ئىنسانلارنىڭ قۇلاقلىرىغىچە يەتكۈزگەن ئىدى.

مەخلۇقاتلارنىڭ يارىلىشىغا سەۋەپچى بولغان ۋە ئىنسان ئوغۇللىرىنىڭ ئەڭ ئۈستۈنى بولغان، ئەڭ قىممەتلىك ۋە شەرەپلىك بولغىنى بولسا، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدۇر. ئۇ ھەبىبۇللاھتۇر. ئۇنىڭ ئاللاھقا دوستىت ئىكەنلىكى، ئۇلۇغلىقى ۋە ئۈستۈنلىكىنى كۆرسىتىدىغان نۇرغۇن دەلىللەر باردۇر. بۇ سەۋەپتىن ئۇنىڭغا: «مەغلۇپ بولماق»، «بۇزغۇنچۇلۇققا ئۇچراش» دېگەندەك سۆزلەرنى قىلىشقا بولمايدۇ. قىيامەت كۈنى ھەممە ئىنساندىن بۇرۇن ئورنىدىن تۇرىدىغان كىشى مۇھەممەت پەيغەمبەردۇر. مەھشەر

مەيدانىغا ۋە جەننەتكە ئەڭ بۇرۇن كىرىدىغانمۇ مۇھەممەت پەيغەمبەردۇر. ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقىنى ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ، ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقىنى تەرىپلەپ بېرىشكە ئىنسان تىلى كەملىك قىلىدۇ.

قىيامەت كۈنى پۈتۈن پەيغەمبەرلەر ئۇنىڭ لىۋەسى ئاستىدا سايىدايدۇ. ئاللاھ تائالاھ، ھەر بىر پەيغەمبەرگە: «ياراتقان مەخلۇقلىرىم ئىچىدە، مېنىڭ سۆيگۈمگە ئېرىشكەن ھەبىبىم مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك ماقامى بېرىلگەن ئۇ كۈنگە ئېرىشكەندە، ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىڭلار ۋە ئۇنىڭغا ياردەمچى بولۇڭلار!» دىگەن ئىدى. پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە ۋە بۇ پەيغەمبەرلەر ئۆز ئۈممەتلىرىگە مۇشۇنداق نەسىھەت قىلىش ئارقىلىق ۋەسىيەت قىلىپ كەلدى. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام «خاتەمۇل ئەنبىياھ» تۇر. يەنى، ئۇنىڭدىن كېيىن باشقا بىر پەيغەمبەر كەلمەيدۇ.

5. ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنمەك. ئاخىرەت كۈنىنىڭ باشلانغۇچى بولسا، ئىنساننىڭ ئۆلگەن كۈنىدۇر. قىيامەتنىڭ كېلىدىغان كۈنگىچە بولۇپ، ھىچقانداق بىر ئىنسان قىيامەتنىڭ قايسى كۈنى كېلىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ. پەقەت پەيغەمبەر ئەپەندىمىزلا قىيامەت بىلەن مۇناسىۋەتلىك بەزى ئالامەتلەرنى ئىنسانلارغا بىلدۈردى. بۇ ئالامەتلەر: ھەزرىتى مەھدى كېلىدۇ؛ ئەيسا ئەلەيھىسسالام ئاسماندىن شامغا چۈشىدۇ؛ يالغانچىلار مەيدانغا كېلىدۇ (يېقىن بىر زاماندا قىيامەت قوپىدۇ دەپ، سۆز-چۆچەك تارقىتىدىغان كىشىلەر)؛ يەجۇجى-مەجۇجى دىگەن بىر كىشلەر يەر-يۈزىنىڭ ھەممە يېرىگە تارقىلىپ، دۇنيانى قالايمىقان قىلىدۇ؛ قۇياش غەربىتىن چىقىدۇ؛ چوڭ يەر تەۋرەشلەر مەيدانغا كېلىدۇ؛ دىنى بىلىملەر ئۇنتۇلۇشقا باشلايدۇ؛ پىتنە-پاسات كۆپىيىدۇ؛ دىنسىز، ئەخلاقسىز، نومۇسسىز كىشىلەر ئەمەلدار بولىدۇ؛ ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمىرلىرى يولغا قويۇلمايدۇ؛ ھەر يەردە ھارام ئىشلار قىلىنىدۇ؛ يەمەندىن ئاتەش چىقىدۇ؛ ئاسمانلار ۋە تاغلار كۇكۇم-تالقان بولىدۇ؛ قۇياش ۋە ئاي قارىدايدۇ؛ دىڭىزلار بىر-بىرىگە ئارلىشىپ كېتىدۇ ۋە قايناپ قۇرۇپ كېتىدۇ.[464]

گۇناھ ئىشلارنى قىلىدىغان مۇسۇلمانلارنى پاسىق دەپ ئاتايمىز. پاسىقلارغا ۋە پۈتۈن كاپىرلارغا قەبرىدە جازا باردۇر. بۇلارغا ئىشەنمەك لازىمدۇر. ئۆلۈكلەر قەبرىگە كۆمۈلىشى بىلەن بىز بىلمەيدىغان بىر شەكىلدە تىرىلىدۇ. ئۇلار يا ھۇزۇر كۆرىدۇ يا ئازاپ تارتىدۇ. مۇنكىر ۋە نەكىر ئىسىمدىكى ئىككى پەرىشتە، بىز تەسەۋۋۇر قىلغۇسىز دەرىجىدىكى قورقۇنۇچلۇق ئىنسان شەكلىدە، مازارغا كېلىپ سوئال سوراشقا باشلايدىغانلىقى ھەدىس شەرىپلەردە ئوچۇق بىلدۈرۈلگەندۇر.[465] ئالىملارنىڭ قارىشىچە، قەبرە سوئاللىرى بەزى دىنى كىتاپلاردىن بولىدۇ دېسە، بەزى ئالىملار پۈتۈن دىنى كىتاپلاردىن سورىلىدۇ دەپ قارايدۇ. بۇ سەۋەپتىن بالىلارغا: «ئاللاھىڭ كىم، دىنىڭ قايسى، كىمنىڭ ئۈممىتى، كىتابىڭ قايسى، قىبلەڭ قەيەر، ئىبادەت ۋە ئىتىكاپلاردا مەزھىپىڭ قايسى؟» دىگەندەك سوئاللارنىڭ جاۋابىنى ئۆگىتىش كېرەك. ئەھلى سۈننەت ئەھلىدىن بولمىغانلارنىڭ توغرا جاۋاپ بىرەلمەيدىغانلىقى «تەزكىرە كۇرتۇبى» دا يېزىلغاندۇر. گۈزەل جاۋاپ بەرگەنلەرنىڭ قەبرىسى چوڭىلايدۇ ۋە جەننەتكە بىر دىرىزە ئېچىلىدۇ. ئەتىگەن ۋە ئاخشاملىرى جەننەتتىكى يەرلىرىنى كۆرەلەيدۇ ۋە پەرىشتىلەر ئۇلارغا ياخشى ئەمەللەرنى قىلىدۇ. ياخشى جاۋاپ بېرەلمىگەنلەرنى شۇنداق بىر توقماقلار بىلەن ئۇرىدىكى، ئۇلارنىڭ ئېچىنىشلىق ئاۋازىنى ئىنسان ۋە جىنلەردىن باشقا پۈتۈن مەخلۇقلار ئاڭلىيالايدۇ. قەبرىسى ئۇ قەدەر كىچىكلەيدۇكى، ئۇستىخانلىرى بىر-بىرىگە كىرىشىپ قالغۇدەك بولىدۇ. ئۇلارغا دوزاققا توغۇرلاپ بىر دىرىزە ئېچىلىدۇ. ئەتىگەن ۋە ئاخشامدا دوزاقتىكى يەرلىرىنى كۆرۈپ تاكى مەھشەر كۈنىگىچە ئازاپ چېكىدۇ.

ئۆلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلدىغانلىقىمىزغا ئىشەنمەك لازىمدۇر. تېرە، ئۇستىخان ۋە گۆشلىرىمىز چىرىپ توپىغا ئايلانغاندىن كېيىن يەنە ئەسلى ھالىغا قايتىدۇ. روھ قايتا بەدەنگە كىرگەندىن كېيىن، ئىنسان مازارىدىن تىرىلىپ چىقىدۇ. مانا بۇ كۈننى قىيامەت كۈنى دەپ ئاتايمىز.

پۈتۈن جانلىقلار، مەھشەر مەيدانىغا يىغىلىدۇ. ھەر كىشىنىڭ ھېساپ دەپتەرلىرى ئۇچۇپ كېلىدۇ. بۇ ئىشلارنى، ئاسمان-زېمىننى، كىچىك ئاتوملارنى، ئاجايىپ يوغان يولتۇزلارنى ياراتقان، كۈچ-قۇدرەت ئېگىسى ئاللاھ تائالاھ ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ. بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەق پەيغەمبەرى ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە ئاللىبۇرۇن خەۋەر بەرگەندۇر. ئۇنىڭ سۆزلىگەنلىرى ئەلۋەتتە توغرا ۋە كەلگۈسىدە ئىشقا ئاشىدۇ.

سالىھلارنىڭ، ياخشى ئىشلارنى قىلغانلارنىڭ ھېساپ دەپتەرلىرى ئوڭ مۈرىسىدىن بېرىلىدۇ. پىتنە-پاسات تارقاتقان ۋە يامان ئىشلارنى قىلغانلارنىڭ بولسا سول تەرىپىدىن ياكى ئارقا تەرىپىدىن بېرىلىدۇ. ياخشى-يامان، چوڭ-كىچىك، ئوچۇق ۋە يوشۇرۇن ئۆتكۈزگەن پۈتۈن گۇناھ ۋە ساۋاپلىرىمىز بۇ دەپتەرگە يېزىلىدۇ. ھەتتا، كىرامەن كاتىبىن پەرىشتىلىرى بىلمىگەن ئىشلارمۇ، ئىنسان

---

[464] بۇخارى، «ئىلىم»، 21؛ ئىبنى ماجە، «فىتەن»، 25؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، 108،III.
[465] ئىبنى ماجە، «فىتەن»، 25.

بەدىنىدىكى ئەزالارنىڭ خەۋەر بېرىشى بىلەن ئوتتۇرغا چىقىدۇ. پۈتۈن نەرسە ئۈستىدىن سوئال-جاۋاپ ئېلىنىدۇ. مەھشەر كۈنى ئاللاھ تائالاھنىڭ خالىغان پۈتۈن يوشۇرۇن ئىشلارمۇ مەيدانغا چىقىدۇ. پەرىشتىلەرگە: «يەرلەرگە ۋە كۆكلەرگە نىمە قىلدىڭلار؟»، پەيغەمبەرلەرگە: «ئاللاھ تائالاھنىڭ ھۆكۈملىرىنى قۇللارغا قانداق بىلدۈردۈڭلار؟»، ھەر ئىنسانغا: «پەيغەمبەرلەرگە قانداق ئىتائەت قىلدىڭلار، سىلەرگە بەرگەن ۋەزىپىلەرنى قانداق ئورۇندىدىڭلار، بىر-بىرىڭلارنىڭ ئارىسىدىكى ھەق-ناھەقنى قانداق بىر تەرەپ قىلدىڭلار؟» دەپ سورايدۇ. مەھشەر كۈنى، ئىمانى بولغان، گۈزەل ئەخلاق ۋە ئىشلارنى قىلغانلارغا مۇكاپات ۋە ئېھسانلار ئىنئام قىلىنىدۇ. يامان نىيەتلىك، ناچار ئىشلارنى قىلغانلار بولسا، ئېغىر جازالارغا ئۇچرايدۇ.

ئاللاھ تائالاھ ئادالىتى بىلەن بەزى كىچىك گۇناھلار ئۈچۈنمۇ ئازاپ بېرىدۇ. ئۆزى خالىغان قۇللىرىنىڭ بولسا، چوڭ-كىچىك گۇناھلىرىنى ئەپۇ قىلىدۇ. ئۇلارغا ئېھسان ئاتا قىلىدۇ. ئۇنىڭغا شېرىك قوشۇش ۋە كۇپۇرلۇق قىلىشتىن باشقا ھەر قانداق گۇناھنى ئۆزى خالىسا ئەپۇ قىلىدۇ، ياكى كىچىك بىر گۇناھ ئۈچۈنمۇ ئازاپ بېرىدۇ. كىتاپلىق ۋە كىتاپسىز بولغان پۈتۈن كاپىرلار، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ئىشەنمىگەن، پەيغەمبەر بىلدۈرگەن ئەمىر-پەرمانلار ۋە قائىدە-قانۇنلارنى ياقتۇرمىغان ۋە ئەمەل قىلمىغان ۋە بۇ شەكىلدە ئۆلگەن كىشلەر ئەلۋەتتە دوزاق ئازابىغا دۇچار بولىدۇ.

قىيامەت كۈنى، بىزنىڭ ئەمەللىرىمىزنى ئۆلچەش ئۈچۈن، بىز بىلمەيدىغان بىر مىزان ئەسۋابى يەنى تارازا باردۇر. ئاسمان-زېمىن ئۇنىڭ بىر كۆزىگە پاتىدۇ. ساۋاپ كۆزى بولسا، ئو تەرەپتە ئورۇن ئالغان بولۇپ تولىمۇ پارلاق ۋە چاقناپ تۇرىدۇ. ئەرشىنىڭ ئوڭ تەرىپىدە بولۇپ، گۇناھ تەرىپى بولسا، ئەرشىنىڭ سول تەرىپىدە يەنى دوزاق تەرەپتە ئورۇن ئالغان. دۇنيا ھاياتىدا قىلغان پۈتۈن ئىشلار، سۆز-ھەرىكەتلەر، چۈشۈنچە ۋە تەسەۋۋۇرلار ئۇ يەردە شەكىلگە كىرىدۇ. ياخشى ئىشلار بولسا، چاقناپ چىرايلىق كۆرۈنىدۇ، يامان ئىشلار بولسا قارىداپ سەت كۆرۈنىدۇ. پۈتۈن ئىشلار بۇ تارازىدا تارتىلىدۇ. بۇ تارازا دۇنيادىكى تارازىغا ئوخشمايدۇ. ئېغىر تەرىپى يۇقىرىغا ئۆرلەيدۇ. يېنىك تەرىپى پەسكە قاراپ بېسىلىدۇ. بەزى ئالىملارنىڭ قارىشىچە، ئۇ كۈنى خىلمۇ-خىل تارازىلار باردۇر.

سىرائات كۆۋرۈكى باردۇر. بۇ كۆۋرۈك ئاللاھ تائالاھنىڭ ئەمرى بىلەن دوزاقنىڭ ئۈستىدە قۇرۇلىدۇ. پۈتۈن ئىنسانلار بۇ كۆۋرۈك ئۈستۈدىن مېڭىش مەجبۇرىيىتىدە قالىدۇ.

ئۇ كۈنى پۈتۈن پەيغەمبەرلەر: «يا رەببى! بىزگە سالامەتچىلىك بەرگىن!» دەپ يالۋۇرۇشقا باشلايدۇ. جەننەتكە كىرىشكە لايىق ئىنسانلار بولسا، كۆۋرۈكتىن ئاسانلا ئۆتۈپ كېتىدۇ. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى چاقماقتەك، بەزىلىرى كۈچلۈك شامالدەك، بەزىلىرى ئۇچقۇر ئاتتەك ئۆتۈپ كېتىدۇ. سىرائات كۆۋرۈكى قىلدىنمۇ ئىنچىكە قىلىچتىنمۇ ئۆتكۈردۇر. دۇنيا ھاياتىدا ئىسلامىيەتكە رىئايەت قىلىشمۇ مۇشۇنىڭغا ئوخشايدۇ. ئىسلامىيەتكە قائىدە-تۈزۈملىرى بىلەن رىئايە قىلىش خۇددى سىرائات كۆۋرۈكىدىن ئۆتكەنگە ئوخشايدۇ. دۇنيادا پۈتۈن كۈچ-قۇۋۋىتى ۋە نەپسى بىلەن ئىسلامىيەتكە چىڭ يېپىشقانلار، ئۇ يەردە سىرائات كۆۋرۈكىدىن بەكمۇ ئاسان ئۆتۈپ كېتىدۇ. بۇ سەۋەپتىن ئاللاھ تائالاھ كۆرسەتكەن توغرا يولنى «سىراتى مۇستەقىم» دەپ ئاتايمىز. بۇ ئىسمىنىڭ ئوخشاشلىقىمۇ، ئىسلامىيەت يولىدا چىڭ تۇرۇشنىڭ سىرائات كۆۋرۈكىدىن ئۆتكەندەك قىلىپ كۆرسىتىلگەن. دوزاققا لايىق بولغانلار بولسا، كۆۋرۈكتىن ئۆتەلمەي دوزاققا چۈشۈپ كېتىدۇ.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، ساللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمگە خاس كەۋسەر بۇلىقى باردۇر. بۇ بۇلاقنىڭ چوڭلىقى بىر ئايلىق يولدەك ئۇزاقتۇر. ئۇنىڭ سۈيى سۈتتىنمۇ ئاق، پۇرىقى ئىپاردىنمۇ ئېسىل پۇرايدۇ. ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى قەدەھلەر يولتۇزلاردىنمۇ كۆپتۇر. ئۇنىڭدىن بىر قەدەھ ئىچكەنلەر دوزاقتا بولغان تەغدىردىمۇ ئەبەدى ئۇسسىمايدۇ.

شاپائەت ھەقتۇر. تۆۋبە قىلمىغان مۆمىنلەر، چوڭ-كىچىك گۇناھلىرىنىڭ ئەپۇ قىلىنىشى ئۈچۈن، پەيغەمبەرلەر، سالىھ ئەمەل قىلغانلار، ۋەلىلەر، پەرىشتىلەر، ئاللاھ تائالاھ روخسەت قىلغان كىشىلەرنىڭ دۇئاسى شاپائەتكە ئېرىشىدۇ.

جەننەت ۋە دوزاق ھازىرمۇ مەۋجۇتتۇر. جەننەت يەتتە قات ئاسماننىڭ ئۈستىدە بولۇپ، دوزاق پۈتۈن نەرسىلەرنىڭ ئاستىدا. سەككىز جەننەت، يەتتە دوزاق باردۇر. جەننەت، يەر شارىدىن، قۇياشتىن ۋە ئاسمانلاردىن چوڭدۇر. دوزاق بولسا، قۇياشتىن چوڭدۇر.

6. تەغدىرگە، يامان ۋە ياخشى ئىشلارنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن بولىدىغانلىقىغا ئىشەنمەك. ئىنسانلارغا كېلىدىغان ياخشى ۋە يامان ئىشلار، پايدا ۋە زىيان، غەلبە ۋە مەغلۇبىيەتلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالاھنىڭ ئالدىن ئورۇنلاشتۇرىشى بىلەن بولىدۇ. ئاللاھ تائالاھنىڭ بىر نەرسىنىڭ بار بولىشىنى تىلىشى قەدەر دەپ ئاتىلىدۇ. قەدەرنىڭ، يەنى بار بولغان نەرسىنىڭ بار بولىشىنى تىلىمەك قازا دەپ ئاتىلىدۇ. قەدەر ۋە قازانى ئوخشاش شەكىلدە ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

پۈتۈن ھايۋانلارنىڭ، ئۆسۈملۈكلەرنىڭ، جانسىز نەرسىلەرنىڭ، قاتتىق، سۇيۇق ۋە گاز ھالەتتىكىلەرنىڭ، يۇلتۇزلارنىڭ، مولېكۇل، ئاتوم ۋە ئېلېكترونلارنىڭ، ئېلېكتىر دولقۇنلىرىنىڭ، قىسقىسى پۈتۈن يارىتىلغان نەرسىلەرنىڭ ھەرىكىتى، فىزىكىلىق ھادىسىلەر، خېمىيەۋى رېئاكسىيەلەر، ئېنېرگىيە ئالمىشىش، جانلىقلاردىكى فىزىئولوگىيەلىك ھادىسىلەر، ھەر نەرسىنىڭ مەۋجۇت بولۇش بولماسلىقى، قۇللارنىڭ ياخشى-يامان ئىشلىرى، دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە، بۇلارنىڭ جازاسىنى تارتىش ۋە ھەر قانداق نەرسە ئەزەلدىن ئاللاھ تائالانىڭ ئىلمىدە بار ئىدى. ئاللاھ، بۇلارنىڭ ھەممىسىنى بۇرۇندىنلا بىلەتتى ۋە مەڭگۈ شۇنداق بولىدۇ. نەرسىلەرنى، خۇسۇسىيەتلەرنى، ھەرىكەت ۋە ھادىسىلەرنى بۇرۇندىنلا بىلگىنى بويىچە ياراتتى. ئىنسانلارنىڭ ياخشى-يامان پۈتۈن ئىشلىرىنى، مۇسۇلمان بولىشىنى، كۇپۇرلۇقىنى، ئارزۇ قىلغان ۋە قىلمىغان پۈتۈن ئىشلىرىنى ئاللاھ تائالاھ ياراتماقتا. ياراتقان ۋە نەتىجە بەرگەن پەقەت ئاللاھتۇر. پۈتۈن سەۋەپلەرنى مەيدانغا كەلتۈرگەن ئاللاھتۇر. ھەر قانداق نەرسىنى سەۋەپسىز ياراتمىغاندۇر.

مەسىلەن، ئاتەش كۆيدۈرىدۇ. ئەمما تۇتاشتۇرغان ئاللاھتۇر. ئاتەشنىڭ كۆيدۈرۈش بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوقتۇر. ئاتەش بىر نەرسىگە تەگمەي تۇرۇپ ئۇنى كۆيدۈرەلمەيدۇ. ئاتەش، مەلۇم بىر ئىسسىقلىق دەرىجىسىگە يەتمەي تۇرۇپ كۆيدۈرەلمەيدۇ. ئورگانىك جىسىملاردا بار بولغان، كاربون، ھىدروگېن، ئوكسىگېننى بىرلەشتۈرۈپ، ئېلېكتىر ئېقىمى پەيدا قىلغان ئاتەش ئەمەس بەلكى ئاللاھتۇر. ھەقىقەتنى چۈشەنمىگەنلەر بۇلارنى ئاتەش پەيدا قىلغان دەپ قارايدۇ. كۆيدۈرگەن ۋە بۇ خۇسۇسىيەتنى بەرگەن ئاتەشمۇ ئەمەس، ئوكسىگېنمۇ ئەمەس، ئىسسىقلىقمۇ ئەمەس، ئېلېكتىر قۇۋۋىتىمۇ ئەمەس، بەلكى ئۇنى كۆيدۈرگەن ئاللاھتۇر. ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى كۆيۈش ئۈچۈن سەۋەپ قىلىپ ياراتقاندۇر. بۇلاردىن خەۋىرى بولمىغانلار ئەلۋەتتە ئاتەش كۆيدۈردى دەپ ئويلايدۇ. باشلانغۇچ مەكتەپ پۈتتۈرگەن بىر كىشى: ئاتەش كۆيدۈرمەيدۇ، ھاۋا كۆيدۈرىدۇ، دەيدۇ. تولۇقسىز ئوتتۇرا مەكتەپتە ئوقۇيدىغان بىر كىشى: ھاۋا كۆيدۈرمەيدۇ، ھاۋادىكى ئوكسىگېن كۆيدۈرىدۇ، دەيدۇ. تولۇق ئوتتۇرا مەكتەپ پۈتتۈرگەن بىر كىشى: كۆيدۈرۈش ئوكسىگېنغا باغلىق ئەمەس، ھەر قانداق ئېلېكترون زەرىتىگە ئېگە بولغان ماددا كۆيدۈرۈش رولىنى ئوينايدۇ، دەيدۇ. ئالى مەكتەپ ئوقۇغۇچىسى: ماددا ۋە ئېنېرگىيەمۇ رول ئوينايدۇ، دەيدۇ. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرىۋالايمىزكى، ئىنسانلارنىڭ بىلىم سەۋىيەسى ئۆسكەنسىرى، بۇ سەۋەپلەرنىڭ ئارقىسىدا يەنە نۇرغۇنلىغان سەۋەپلەرنىڭ يوشۇرنۇپ ياتقانلىقى مەلۇمدۇر. ئىلىم-پەننىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسىگە يەتكەن، ھەقىقەتلەرنى ئىسپاتلىرى بىلەن كۆرگەن پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلۇغ زاتلارنىڭ ئىزىدىن مېڭىپ، ئىلىم دەريالىرىنىڭ سۇ تامچىلىرىغا ئېرىشكەن ئىسلام ئالىملىرى، كۆنىمىزدە، كۆيدۈرگۈچى، قىلدۇرغۇچى نەرسىلەرنىڭ... ئاجىز ۋە باغلانغۇچى بىر ۋاستە ئىكەنلىكىنى، ھەقىقى ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچ ۋە ياراتقۇچىنىڭ ئاللاھ تائالاھ ئىكەنلىكىنى تېخىمۇ ئىلمى ۋە پەننى يوللار ئارقىلق بىلدۈرگەن ئىدى. ئاتەش بىلەن كۆيدۈرگۈچى ئاللاھ تائالاھتۇر. ئاتەش بولمىغان ئەھۋالدىمۇ كۆيدۈرىدۇ، پەقەت ئاتەش بىلەن كۆيدۈرۈش نورمال بىر ئادەتتۇر. ئەگەر كۆيۈشكە ئەمىر بەرمىسە، ئاتەش ئىچىدىمۇ كۆيمەيدۇ. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئاتەش كۆيدۈرمىدى. ئاللاھ ئۇنى تولىمۇ ياخشى كۆرگەنلىكى ئۈچۈن قائىدە ئۆزگەردى، ئاتەش ئۇنى كۆيدۈرمىدى.

ئاللاھ تائالاھ خالىسا، پۈتۈن نەرسىلەرنى سەۋەپسىزمۇ يارىتاتتى، يەنى ئاتەش بولمىغان ئەھۋالدىمۇ كۆيدۈرگەن بولاتتى. تاماق يېمەستىن قورسىقىمىز تويغان بولاتتى. پەقەت ئاللاھ تائالاھ، قۇللىرىغا مەرھەمەت قىلىپ، ھەر نەرسىنى بىر سەۋەپكە باغلاپ تۇرۇپ ياراتتى. يەنى سەۋەپلەر ئالەمىنى ياراتتى، بەزى ئىشلارنى سەۋەپلەرنىڭ ئىچىگە يوشۇردى. ئۇنىڭ بىر نەرسىنى يارىتىشىنى ئارزۇ قىلغان، ئۇ نەرسىنىڭ سەۋەبىنى ئىزدىسە، ئۇ نەرسىگە ئېرىشەلەيدۇ. پانارنى ياندۇرۇشنى ئويلىغان كىشى، مۇتلەق سەرەڭگە ئىشلىتىدۇ. زەيتۇن يېغى چىقارماقچى بولسا، مۇتلەق ياغ چىقىرىش ئەسۋابىغا ئېھتىياجى بولىدۇ. بېشى ئاغرىغان كىشى، باش ئاغرىق دورىسىغا ئېھتىياجى بولىدۇ. شۇنىڭدەك، جەننەتكە كىرىپ مەڭگۈلۈك بەختكە ئېرىشمەكچى بولغان كىشىمۇ ئىسلام دىنىغا رىئايەت قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. ئۆزىنى تاپانچا بىلەن ئېتىپ ئۆلتۈرگەن، زەھەر ئىچىپ ئۆلگەندەك بولىدۇ. تەرلەپ كەتكەندە سۇ ئىچسە، كېسەل بولىدۇ. گۇناھكار ۋە كۇپۇرلۇق يولىغا ماڭغانلار دوزاققا كىرىدۇ. كىم قانداق سەۋەپكە يول تۇتسا، شۇ سەۋەپ پەيدا قىلىدىغان ئاقىۋەتكە قالىدۇ. مۇسۇلمان كىتاپلىرىنى ئوقىغان، مۇسۇلمانلىقنى ئۆگىنىدۇ، مۇسۇلمانلارنى سۆيىدۇ ۋە مۇسۇلمان بولىدۇ. دىنسىز ئىنسانلارنىڭ ئارىسىدا ياشىغان، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلىغان، دىن دۈشمەنلىرى ۋە جاھىل بولىدۇ. دىن دۈشمەنلىرىنىڭ نۇرغۇنى ئىمانسىز بولىدۇ. ئىنسان قايسى يولنى تاللىسا، شۇ سەۋەپ بىلەن ئۇ يولغا موپتىلا بولىدۇ ئەلۋەتتە.

ئاللاھ تائالاھ، شەيئىلەرنى سەۋەپسىز ياراتمىغان بولسا، ھېچقانداق بىر نەرسە، ياكى ئىنسانلار بىر-بىرىگە مۇھتاج بولمايتتى. ھەر كىشى ئۆز نېسىۋىسىنى ئاللاھ تائالاھتىن تەلەپ قىلغان بولاتتى. ھېچقانداق بىر نەرسىگە يېلىنمىغان بولاتتى. بۇنداق بولغاندا، ئىنسانلار ئارىسىدا، ئەمىر، كادىر، ئىشچى، سەنئەتچى، ئوقۇغۇچى، ئوقۇتقۇچى ۋە بۇنىڭدەك نۇرغۇن ساھەلەر ۋە ئىنسانلارنىڭ مۇناسىۋەت باغلىرى قالمىغان بولاتتى. دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ قانۇنىيتى بۇزۇلغان بولاتتى. چىرايلىق بىلەن سەت، ياخشى بىلەن يامان، سادىق بىلەن ئاسى ئارىسىدا پەرىق قالمىغان بولاتتى.

ئىسلامىيەت، مۇسۇلمانلارنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمگە ئىشىنىشكە ۋە ئۇ بىزگە بىلدۈرگەن شەكىلدە ئىمان ئېيتىشنى تەلەپ قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەپەندىمىز، يالغۇز بىر ئىمان شەكلىنى بىلدۈرگەندۇر. ئاسخابى كېرەملەرنىڭ ھەممىسى ئۇ بىلدۈرگەن بويىچە ئىمان ئېيتقان بولۇپ، ئۇنىڭ بىلدۈرگەن شەكلى بىلەن ئىشەنگەندۇر. ئۇلارنىڭ ئىمان ئېيتىش شەكلىدە ھېچقانداق بىر پەرىق ۋە ئۆزگىرىش يوقتۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، ئىنسانلار ئىسلامىيەتنى ئاسخابى كېرەملەردىن ئۆگەنگەن ئىدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئوخشاش بىر ئىماننى ئۆگەتتى. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ ئۇلارغا ئۆگەتكەن ۋە ئۇلاردىن بىزگە قالغان ئىمان ئەھلى سۈننەت ئىتقادىدۇر. ئاسخابى كېرەم قالدۇرغان مىراسلىرغا ئۆز كۆز قاراشلىرى، پەلسەپۋى سۆزلىرى، ھاۋايى-ھەۋەسلىرى، ئارزۇلىرى، سىياسى قاراشلىرى ۋە بۇنىڭغا ئوخشاش باشقا نەرسىلەرنى ھەرگىزمۇ ئارلاشتۇرمىغان.

ئاسخابى كېرەم، ھەممە نەرسىدىن ئۇلۇغ بولغان ئاللاھ تائالاھنىڭ ھەر نوقساندىن خالى، قۇسۇرسىز ئىكەنلىكىگە، ئۇنىڭ بىزگە بىلدۈرگەنلىرىنىڭ شەكسىز توغرا ئىكەنلىكى قوبۇل قىلىپ ئىشەنمەك. مەنىسى ئوچۇق ئاشكارە بىلدۈرۈلمىگەن ئايەتلەر ھەققىدە شۈبھىلەنمەسلىك... دەك ۋەزىپەلەر بىلەن ئىمانلىرىنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ئۇلارغا ئۆگەتكەندەك مۇھاپىزەت قىلىشتى. ئىسلامىيەتنىڭ ئىمان ئاساسلىرىنى ئىنسانلارغا، ساپ، توغرا ۋە ئەسلى مەنىسى بىلەن تەبلىق قىلىشتى.

ئاسخابى كېرەم رەسۇلۇللاھتىن ئالغان ئىلىملەرنى، ھېچقانداق مەزمۇن قوشماستىن ۋە مەزمۇن چىقارماستىن قوبۇل قىلدى ۋە شۇنداق ئىشەندى. ئاسخابى كېرەملەرنىڭ يولىدىن ماڭغانلارنى ئەھلى سۈننەت ۋە جامائەت پىرقىسى دەپ ئاتايمىز. بۇ توغرا ۋە ھەقىقى ئىسلام يولىدىن ئايرىلغانلارغا بولسا، بىتئەت پىرقىلىرى (توغرا يولدىن ئايرىلغان ۋە پاسىق) دەپ ئاتايمىز.

ئاسخابى كېرەملەرنىڭ ھەممىسى ئايەت كەرىملەرگە ئاساسلانغان ھالدا قارار چىقىراتتى. ئۇلار دىنى بىلىملەرنى پەيغەمبەر ئەپەندىمىزدىن بىۋاستە سورايتتى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەپەندىمىز بىلەن بىۋاستە كۆرۈشۈش ۋە سۆزلىشىش، ئۇنىڭ بىلەن ھەمسۆھبەتتە بولۇش قاتارلىق ئۇلۇغ مەرتىۋە ۋە پۇرسەتلەرگە ئېرىشتى. نەپسانى ھەۋەسلەردىن ئۇزاق بولۇپ، ئۇلارنىڭ ھەر بىرى خالىس، ئەدەپ ۋە ئىلىمدە، پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئاسخابىدىن بولمىغان ھەر قانداق ئالىم ۋە ئەۋلىيامۇ ئېگە بولالمايدىغان يۇقىرى دەرىجىلەرگە ئېرىشتى. ئاسخابلاردىن ھەر قانداق بىرىنىڭ ھىدايەت يولتۇزى ئىكەنلىكى ھەدىس كىتاپلىرىدا بىلدۈرۈلدى. ئۇلارنىڭ ئىمان ۋە ئىتقادى بىر ئىدى. ھەققىدە ئايەت ۋە ھەدىسلەر بىلدۈرۈلمىگەن مەسىلىلەردە ئۆزىگە يارىشا كۆز قاراشلىرى بار. ئۇلارنىڭ ھەر بىرى ئىش ھەرىكەتلىرىدە بىر مەزھەپنى تەمسىل قىلغۇدەك دەرىجىدە ئىدى. ئۇلارنىڭ كۆپىنىڭ چىقارغان ھۆكۈم ۋە كۆز قاراشلىرى بىردەك ئىدى. ئۇلارنىڭ كۆز قاراشلىرى ۋە چۈشەنچىلىرى كىتاپ قىلىپ يېزىلمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ مەزھەپلىرى بىزگە تەۋەرۈك بولۇپ قالالمىدى. بۇ سەۋەپتىن بۈگۈنكى كۈندە، ئاسخابى كېرەملەردىن خالىغان بىرسىنىڭ مەزھىپىگە تەۋە بولۇش مومكىن بولمىدى.

ئىسلامىيەتنى ئاسخابى كېرەمدىن ئۆگەنگەن، ئاسخابى كېرەملەردىن ئۆگەنگەنلەردىن ئۆگەنگەن ۋە ئۇلارنىڭ ئۆگەتكەنلىرىدىن ئۆگىنىپ دەرىجىسى بالداقمۇ-بالداق يۇقىرىغا ئۆرلەپ، ئايەت كەرىملەرگە ئاساسەن قارار بېرەلەيدىغان نۇرغۇن ئۇلۇغ ئىماملار يېتىشىپ چىقتى. ئۇلارمۇ ئەمەلدە مەزھەپ ئېگىسى ئىدى. ئۇلارنىڭ كۆز-قاراش ۋە چۈشەنچىلىرىمۇ بىر مەزھەپنى تەشكىل قىلالايتتى. بۇ ئالىملارنىڭ كۆز-قاراش پىكىرلىرى كىتاپ قىلىپ خاتىرلەنمىگەنلىكى ئۈچۈن، نۇرغۇنى ئۇنتۇلۇپ كېتىلدى. پەقەت تۆت چوڭ ئىمامنىڭ كۆز-قاراش ۋە پىكىرلىرى ئۇلارنىڭ ئوقۇغۇچىلىرى تەرىپىدىن كىتاپ قىلىپ يېزىلغانلىقى ۋە قوغدالغانلىقى ئۈچۈن، مۇسۇلمانلار ئارىسىغا كەڭ تارقالدى. يەر يۈزىدىكى پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا توغرا يولنى كۆرسەتكەن، ئىسلام دىنىنى بۇزۇلۇشتىن، ئۆزگىرىپ كېتىشتىن ساقلىغان بۇ تۆت ئۇلۇغ ئىماملارنىڭ بىرىنچىسى، ئىمامى ئازام ئەبۇ خانىپە. ئىككىنچىسى، ئىمامى ئازام مالىك بىن ئەنەس. ئۈچىنچىسى، ئىمامى مۇھەممەت بىن ئىدرىس. تۆتىنچىسى، ئەخمەت بىن خانبەلدۇر.

ئەھلى سۈنئەت ئىتقادى ھېساپلانغان بۇ تۆت ئىمامدىن، ئىمامى ئازام يولىدا خانىپە مەزھىپى، ئىمامى مالىك يولىدا، مالىكى مەزھىپى، ئىمامى شافىئى يولىدا، شافىئى مەزھىپى، ئىمام ئەخمەت بىن خانبەلنىڭ يولىدا، خانبەلى مەزھىپى دەپ ئاتالدى. ھازىر دۇنيادىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئاللاھ يولىدا ئۇيغۇن بىر ئىبادەت ۋە ياكى بىر ئىش قىلىش ئۈچۈن پەقەت بۇ تۆت مەزھەپتىن بىرسىگە ئۇيغۇن ھەرىكەت قىلىشى مومكىن بولۇپ قالدى.

## ئىبادەتلەر

بىرىنچى: قائىدە-تەرتىپلىرى ۋە پەرىزلەرگە ئۇيغۇن ھالدا، ھەر كۈنى بەش قېتىم بەلگىلەنگەن ۋاقىتلاردا ناماز قىلىشتۇر. نامازلارنى، پەرىز، سۈننەت ۋە ۋاجىپلىرىغا دىققەت قىلىپ، چىن قەلبى بىلەن ۋاقتىنى ئۆتكۈزىۋەتمەستىن قىلىش لازىمدۇر. قۇرئان كەرىمدە نامازنى «سالات» دەپ يازىدۇ. سالاتنىڭ لوغەت مەنىسى بولسا، ئىنسانلارنىڭ دۇئا قىلىش، پەرىشتىلەرنىڭ زىكىر ۋە ئىتكاپتا

بولىشى، ئاللاھ تائالاھنىڭ مەرھەمەت قىلىشى ۋە كۆيۈنۈشى دېمەكتۇر. ئىسلامىيەتتە سالات بولسا، دىنى كىتاپلاردا بىلدۈرگەن ئۇسۇل بويىچە، بەلگىلەنگەن ھەرىكەت ۋە شەكىللەردە بەلگىلەنگەن نەرسىلەرنى ئوقۇش دېمەكتۇر. ناماز قىلىش تەكبىر بىلەن باشلىنىدۇ. يەنى ئەركەكلەرنىڭ قوللىرىنى قۇلاقلىرىغىچە كۆتۈرۈپ «ئاللاھۇ ئەكبەر!» سۆزىنى ئېيتىپ، قوللار كىندىك ئۈستىدە قول قوشتۇرۇپ تۇرغاندىن كېيىن باشلىنىدۇ. ئەڭ ئاخىرىدا ئەتەھىياتۇ دۇئاسىنى ئوقۇپ ئوڭ ۋە سولغا سالام بەرگەندىن كېيىن ناماز تۈگەيدۇ.

ئىككىنچى: مالنىڭ زاكاتىنى بېرىشتۇر. زاكاتنىڭ مەنىسى، پاكىزلىق، ماختاش، ياخشى ۋە گۈزەل قىياپەتكە كىرىش دېمەكتۇر. ئىسلامىيەتتە زاكات بېرىش، زاكات مېلى بولغان كىشى ئۆزىنىڭ ئېھتىياجىدىن ئوشۇق بولغان مەلۇم قىسمىنى بەلگىلەنگەن بىر ئۆلچەم بىلەن مېلىنىڭ بىر قىسمىنى ئايرىغاندىن كېيىن، قۇرئان-كەرىمدە سۈپەتلىرى بىلدۈرۈلگەن مۇسۇلمانلارغا، مىننەت قىلماي بېرىشتۇر. زاكات سەككىز خىل ئىنسانلارغا بېرىلىدۇ. تۆت مەزھەپتە تۆت تۈرلۈك زاكات باردۇر. ئالتۇن ۋە كۆمۈش زاكاتى، تىجارەت مېلى زاكاتى، يېرىم يىلدىن كۆپ ۋاقىت يايلاقتا ئوتلىغان تۆت تۇياقلىق ھايۋانلارنىڭ زاكاتى، ئېتىز-ئېرىق زاكاتىدۇر. تۆتىنچى زاكاتقا بولسا، ئۈشرە نامى بېرىلگەن. يەردىن مول-ھوسۇل ئالغاندىن كېيىن دەرھال ئۈشرە بېرىلىدۇ. باشقا ئۈچ خىل زاكاتنىڭ بەلگىلەنگەن مىقدارى بولۇپ، بىر يىلدىن كېيىن بېرىلىدۇ.

ئۈچىنچى: رامىزان ئېيىدا ھەر كۈنى روزا تۇتۇش. روزا تۇتۇشنى ساۋم دەپ ئاتايدۇ. لوغەت مەنىسى، بىر نەرسىنى باشقا بىر نەرسىدىن قوغداش دېمەكتۇر. ئىسلامىيەتتە شەرتلەرگە ئۇيغۇن ھالدا، رامىزان ئېيىدا ھەر كۈنى ئۈچ نەرسىدىن ئۆزىنى قوغداش كېرەكتۇر. بۇ ئۈچ نەرسە، يېيىش، ئىچىش ۋە جىنسى مۇناسىۋەت. رامىزان ئېيى، ئاسماندا يېڭى چىققان ئاينى كۆرگەن كۈندىن باشلاپ باشلىنىدۇ. كالىندارغا قاراپ باشلانمايدۇ.

تۆتىنچى: كۈچى يەتكەنلەر ئۆمرىدە بىر قېتىم ھەجگە بېرىش. يولى بىخەتەر ۋە ساغلام بىر شەكىلدە مەككە مۇئەررەم شەھرىگە بېرىپ قايتىپ كەلگۈچە، يۇرتىدا قېلىپ قالغان بالاي-ۋاقىسىنىڭ تۇرمۇشىغا يەتكۈدەك مالدىن جىقاراق مال ۋە پۇل-پېچەك بىلەن ئۇ يەرگە بېرىپ كېلەلەيدىغان بىرسىنىڭ ئۆمرىدە بىر قېتىم، ئېھرام بىلەن، كەبە مۇئاززامىنى تاۋاپ قىلىشى ۋە ئارافات مەيدانىدا تۇرىشى كېرەكتۇر.

بەشىنچى: ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى يېيىش ئۈچۈن كۈچ چىقارماق، يەنى جىھات قىلىشتۇر. جىھات تەييارلىق قىلماق دىگەنلىكتۇر.

مۇناكەھات: توي قىلماق، ئاجىراشماق، نەپىقە... قاتارلىق تۈرلەرگە بۆلىنىدۇ.

مۇئامەلات: سودا-سېتىق، ئىجارە، شېركەت، ئۆسۈم، مىراس... قاتارلىق تۈرلەرگە بۆلىنىدۇ.

ئۇكۇبات: جازا دىگەنلىك بولۇپ، بەش تۈرگە بۆلىنىدۇ. قىساس، ئوغۇرلۇق، زىنا، تۆھمەت ۋە دىندىن چىقىش قاتارلىق جازالاردۇر.

## ئەخلاق

ئىسلامىيەت، گۈزەل ئەخلاق بىلەن قوراللىنىشنى، نەپسىنى يامان ئىشلاردىن پاكلاشنى، گۈزەل خۇيلۇق بولۇش، ھەر تەرەپتىن ئىپپەتلىك ۋە ھايالىق بولۇشنى ئەمىر قىلىدۇ. بۇ بىلىملەرنى ۋە يوللارنى ئۆگەتكەن ئىلىمگە تاساۋۋۇف دەپ ئاتايمىز.

بەدەن ساغلاملىقىغا ئائىت بىلىملەرنى دوختۇرلۇقتا ئۆگەتكەندەك، ئىنسان قەلبىنىڭ ناچار روھى كېسەللىكلەردىن قۇتۇلدۇرۇشنىمۇ تاساۋۋۇف ئىلمى ئۆگىتىدۇ. يۈرەك كېسەللىكلىرىنىڭ ئالامىتى بولغان، يامان ئىشلاردىن ئۇزاق تۇرۇپ، ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ياخشى ئىشلارنى قىلىش ۋە ئىبادەت بىلەن شۇغۇللىنىشقا كاپالەتلىك قىلىدۇ.

ئىسلامىيەت، باشتا ئىلىم ئېلىشنى، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۆگەنگەنلىرىگە ماس ھالدا ئۇيغۇن ئىش-ھەرىكەتلەر ۋە ئىبادەتلەرنى قىلىش كېرەكتۇر. شۇنداقلا پۈتۈن ئىشلارنىڭ ئاللاھ تائالاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن قىلىنىشى، قىسقىسى، ئىلىم، ئەمەل ۋە ئىخلاس دېگەنلىكتۇر. ئىنسانلارنىڭ دەرىجىسىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلىشى بولسا، دۇنيا ۋە ئاخىرەت سائادىتىگە ئېرىشىش، بىر ئايرۇپىلاننىڭ ئۇچىشىغا ئوخشىتىلسا، ئىمان بىلەن ئىبادەت بۇ ئايرۇپىلاننىڭ گەۋدىسىدۇر شۇنداقلا موتورى ھېساپلىنىدۇ. تاساۋۋۇپ يولىدا ئالغا باسماقمۇ، ئۇنىڭ يېقىلغۇسى يەنى بېنزىندۇر. ئايرۇپىلاننى ئۇچۇرۇش مەقسىتىگە يېتىش ئۈچۈن، ئىمان ۋە ئىبادەتكە ئېھتىياجىمىز باردۇر، يەنى ئايرۇپىلاننىڭ قانات ۋە گەۋدىسى بولمىسا بولمايدۇ. ئايرۇپىلاننىڭ ھەرىكەت قىلىشى ئۈچۈن ئىنىرگىيەگە ئېھتىياجى باردۇر. يەنى ئىلىم يولىدا ئالغا بېسىش كېرەكتۇر.

تاساۋۋۇفنىڭ ئىككى خىل غايىسى باردۇر. بىرىنچىسى: ئىمانى ۋىجدانىغا ئىگە بولۇش يەنى يۈرەككە مەھكەم ئورۇنلىشىش ۋە گۇمان قوزغايدىغان نەرسىلەرنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىماسلىقتۇر. ئەقىل بىلەن، دەلىل ۋە ئىسپات بىلەن قۇۋۋەتلەنگەن ئىمان ئۇنداق ساغلام بولمايدۇ. ئاللاھ تائالاھ، قۇرئان-كەرىمنىڭ راد سۈرىسى 28-ئايىتىدە: «يۈرەكلىرىگە ئىماننىڭ تامغىسى بېسىلىشى ۋە ئورۇنلىشى، پەقەت ۋە پەقەت ئۇلۇغ ئاللاھقا زىكىر قىلىش بىلەن بولىدۇ» دەپ بۇرىغان ئىدى (مەنىسى). زىكىر، ھەر ئىشتا ۋە ھەرىكەتتە ئاللاھ تائالاھنى يادىغا ئېلىش، ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئۇيغۇن بىر ئىش قىلىش دېگەنلىكتۇر. ئىككىنچىسى: فىكىھ ئىلمى بىلەن بىلدۈرگەن ئىبادەتلەرنىڭ چىن دىلى بىلەن قىلىنىشى ۋە ئىنسان نەپسىدىن كېلىپ چىققان ھۇرۇنلۇق ۋە قىيىنچىلىقلارنى يوقۇتۇش. ئىبادەتلەرنى چىن دىلى بىلەن قىلىش، يامان ۋە گۇناھ ئىشلارغا نەپرەت قىلىش ۋە ئۇزاقلىشىش، پەقەت تاساۋۋۇف ئىلمىنى ئۆگىنىش بىلەن ئىشقا ئېشىشى مومكىن. تاساۋۋۇفقا چىلك يېپىشماق، باشقىلار بىلەلمىگەن نەرسىلەرنى بىلمەك، غايىپتىن خەۋەر بېرىش، نۇرلار، روھلار ۋە قىممەتلىك چۈشلەرنى كۆرۈش ئۈچۈن ئەمەستۇر. تاساۋۋۇف بىلەن يەتكىلى بولىدىغان ئىلىم، بىلىم ۋە بۇ ھاللارغا ئېرىشمەك ئۈچۈن، ئەڭ بۇرۇن ئىماننى توغرىلىماق، ئىسلامىيەتنىڭ ئەمىر-قانۇنلىرىنى ئۆگىنىپ، بۇلارغا ئۇيغۇن ھالدا ئىبادەت قىلىش دېگەنلىكتۇر. ئىشقىلىپ بۇ ئۈچىنى قىلماي تۇرۇپ، يۈرەكلىرىمىز يامان ئىشلاردىن پاكلاش، نەپسىمىزنى تىزگىنلەش ۋە توغرا تەربىيەگە ئېرىشىش مومكىن بولمايدۇ.

## مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا مائىل بولماق

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا مائىل بولۇش، ئۇنىڭغا يارىشا ئىش قىلىش، ئۇنىڭ ماڭغان يولىدىن مېڭىش دېگەنلىكتۇر. ئۇنىڭ يولى قۇرئان-كەرىمنىڭ كۆرسەتكەن يولىدۇر. بۇ يولنى دىنى ئىسلام يولى دەپ ئاتايمىز. ئۇنىڭغا مائىل بولۇش ئۈچۈن، باشتا ئىمان ئېيتىش، مۇسۇلمانلىقنى ياخشى ئۆگەنمەك، ئۇنىڭدىن كېيىن پەرىزلىرىگە رىئايە قىلىپ ھاراملاردىن ئۇزاق تۇرۇش، ئۇنىڭدىن كېيىن، سۈننەتلەرگە رىئايە قىلىپ، مەكرۇھ بولغان ئىشلاردىن ئۇزاق تۇرۇش دېگەنلىكتۇر. بۇلاردىن كېيىن قىلسا ساۋاپ ۋە گۇناھ كەلتۈرمەيدىغان ئىشلاردىمۇ ئۇنىڭغا مائىل بولۇش دىمەكتۇر.

ئىمان ئېيتماق، ئۇنىڭغا مائىل بولۇشنى باشلاش ۋە سائادەت ئىشىكلىرىدىن ئىچىگە كىرمەكتۇر. ئاللاھ تائالاھ ئۇنى، دۇنيادىكى پۈتۈن ئىنسانلارنى سائادەتكە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن ئەۋەتتى. قۇرئان-كەرىمدە: «ئەي سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز! سېنى دۇنيادىكى پۈتۈن ئىنسانلارغا، ئەخلاق ۋە سائادەت يولى بىلەن خوش-خەۋەر بەرمەك، شۇنداقلا بۇ سائادەت يولىنى ئۇلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن سېنى ئەۋەتتىم» دەپ بۇيرىغان ئىدى. (سەبە سۈرىسى، 28-ئايەت، مەنىسى)

مەسىلەن، ئۇنىڭغا مائىل بولغان بىر كىشىنىڭ، مەلۇم ۋاقىتتا ئۇخلىغان ئۇيقۇسىمۇ، ئۇنىڭغا ئۇيمىغان ھالدا، قانچىلىغان كېچىلەرنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزگەندىن نەچچە ھەسسە قىممەتلىكتۇر. چۈنكى «كايلۇلە» قىلماق يەنى پېشىندىن بۇرۇن ئازىراق ئۇخلىماق، ئۇنىڭ ئادىتى ئىدى. يەنە ئۇنىڭ بىزگە ئەمىر قىلغان ھېيت-بايراملاردا روزا تۇتماسلىق، ھېيت-بايراملاردا يەپ-ئىچىش قاتارلىق ئەمىرلىرىگە ئىتائەت قىلىپ تۇتقان روزا، ئۇنىڭغا مائىل بولمىغان ھالدا يىل بويى تۇتقان روزىدىن مىڭ ئۈستۈندۇر. ئۇنىڭ ئەمىر قىلغىنى بويىچە نامراتقا بەرگەن زاكات، ئۆز ئارزۇسى بىلەن بەرگەن تاغدەك ئالتۇن قەدەر بەرگەن سەدىقىدىن ئۈستۈن ۋە پەزىلەتلىكتۇر.

ھەزرىتى ئۆمەر: بىر كۈنى بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن قىلغاندىن كېيىن، جامائەتكە قاراپ بىر كىشىنى تاپالماي، جامائەتتىن سورىدى. ئاسخابلاردىن بىرى: ئۇ كېچىلىرى تاڭ ئاتقۇچە ئىبادەت قىلىدۇ. بەلكىم ھازىر ئۇخلاپ قالغان بولىشى مومكىن! دىدى. ھەزرىتى ئۆمەر: كەشكى پۈتۈن كېچە ئۇخلاپ، بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن قىلغان بولسا، تېخىمۇ ياخشى بولاتتى، دىدى. ئىسلامىيەتتە، ئۇخلىماستىن جاپا تارتىپ، تىركىشىپ نەپسىنى قارغۇ قىلغان تەغدىردىمۇ، ئىسلامىيەتكە ئۇيغۇن شەكىلدە ھەرىكەت قىلمىسا، بەربىر قىممەتسىز ۋە پايدىسىز بىر ئىش قىلغان بولىدۇ. ئەگەر بۇ جاپالىرىغا بىر قىممەت بېرىلسە، دۇنيادا بىر قانچە مەنپەئەتتىن باشقا بىر نەرسىگە ئېرىشەلمەيدۇ. ھالبۇكى بۇ بىر قانچە ئىشنىڭ دۇنيادىكى قىممىتى ۋە ئەھمىيىتى نىمە بولسۇن؟ بۇلار، ئەرزىمەس ئىشلار بىلەن ۋاقتىنى زايە قىلغانىغا ئوخشايدۇ، باشقىلاردىن بەكرەك ھېرىپ-چارچايدۇ خالاس. ئېرىشكەن نەتىجىسىمۇ جاپا تارتقانىغا چۈشلۇق بولمايدۇ. ئىسلامىيەتكە مائىل بولغانلار بولسا، ئاز ئىش بىلەن، نۇرغۇن نەرسىلەرنى قولغان كەلتۈرىدۇ. بەزىدە بىر سائەتتە قىلغان ئىشى، يۈز مىڭلىغان يىللاردا قولغان كەلتۈرگەن نەتىجە بىلەن باراۋەر بولىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى بولسا، ئىسلامىيەتكە ئۇيغۇن ھەرىكەت قىلىشتۇر. شۇنداقلا ئاللاھ تائالاھنىڭ رازى بولغان ۋە ياخشى كۆرگەن ئىشىدۇر. بۇنداق بولىدىغانلىقىنى، ئاللاھ كىتابىدا نۇرغۇن يەردە ئوتتۇرغا قويغاندۇر. مەسىلەن ئىمران سۈرىسى 31-ئايەتتە: «ئەي سۆيۈملۈك

پەيغەمبەرىم! ئۇلارغا ئېيتقىنكى، ئەگەر ئاللاھ تائالاھنى ياخشى كۆرسەڭلار ۋە ئاللاھ تائالاھنىڭمۇ سىلەرنى ياخشى كۆرۈشىنى ئارزۇ قىلساڭلار، ماڭا ئىتائەت قىلىڭلار! ئاللاھ تائالاھ، ماڭا مايىل بولغانلارنى ياخشى كۆرىدۇ» دەپ بۇيرىغان ئىدى.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ئىتائەت قىلىش، «ئاخكامى ئىسلامىيەت» كە مايىل بولۇپ، ئۇنىڭ ئەمرلىرىنى چىن دىل بىلەن قىلىش ۋە ئۇ ئەمىر قىلغان ۋە ئىسلامىيەت مۇھىم دەپ قارىغان نەرسىلەرنى ۋە ئالىملارنى، سالىھ ئىنسانلارنى ئۇلۇغ كۆرۈپ ھۆرمەت قىلىش ۋە ئۇنىڭ دىنىنى دۇنياغا تارقىتىش دىمەكتۇر. دىنغا ئىتائەت قىلىشنى خالىمىغان، ياخشى كۆرمىگەن ۋە كۆڭۈل بۆلمىگەنلەرنى بولسا پەس كۆرمەكتۇر.

ئىسلامىيەتكە ماس كەلمىگەن ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ تائالاھ ياخشى كۆرمەيدۇ ۋە سۆيمەيدۇ. سۆيۈلمىگەن، ياخشى كۆرۈلشكە ئېرىشەلمىگەن ئىشلارغا قانداقمۇ ساۋاپ بەرسۇن؟ ئەكسىچە جازا بېرىلىدۇ.

ئىككى جاھان سائادىتىگە ئېرىشىش ، پەقەت ۋە پەقەت ئىككى دۇنيا ئەپەندىسى بولغان، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ئىتائەت قىلىش بىلەن مۇناسىۋەتلىكتۇر. ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش ئۈچۈن ئىمان ئېيتىش ۋە ئاخكامى ئىسلامىيەتنى ئۆگىنىش ۋە ھەققى بىلەن ئورۇنداش دىگەنلىكتۇر.

ئاخىرەتتە دوزاقتىن قۇرتۇلۇش، پەقەت مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ئىتائەت قىلغانلارغا مەخسۇستۇر. دۇنيادا قىلىنغان پۈتۈن ياخشىلىقلار، پۈتۈن كەشىپلەر، پۈتۈن ئەھۋاللار ۋە پۈتۈن ئىلىملەر رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىزنىڭ يولىدا مېڭىش شەرتى بىلەن بىر قىممەتكە ئېگە بولىدۇ. ئەكسى تەغدىردە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىزنىڭ يولىغا ئىتائەت قىلماستىن قىلىنغان ھەر قانداق ياخشى ئىش، دۇنيادىلا قالىدۇ ۋە ئاخىرەتنىڭ خاراپ بولىشىغا سەۋەپ بولىدۇ. قارىسا ياخشى ئىشتەك كۆرۈنگەن، يۇقىرى ئۆرلەشنى مەقسەت قىلغان بىر ئىشتىن باشقا ئىش ئەمەستۇر.

مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا تولۇق ۋە قۇسۇرسىز ئىتائەت قىلىش ئۈچۈن، ئۇنى ھەقىقى، چىن دىل بىلەن سۆيۈش لازىمدۇر. ئۇنى ھەقىقى سۆيۈشنىڭ ئالامىتى بولسا، ئۇنىڭ دۈشمەنلىرىدىن ئۇزاق تۇرۇشتۇر. ئۇ ياخشى كۆرمىگەن ئىشلارنى سۆيمەسلىكتۇر. چاقچاققا ئايلاندۇرغاندەك، ئەھمىيەتسىز قارىماسلىق كېرەكتۇر. ئاشىقلار سۆيگۈنى ئۈچۈن دىۋانە بولغاندەك، ئۇنىڭدىن بىر ئازمۇ ئايرىلمايدۇ. جاندىن كەچمەي جانانغا يەتمەس دىگەندەك، بىر-بىرىگە قارمۇ-قارشى نەرسىلەر بىر يۈرەكتە ئورۇن تۇتالمايدۇ. ئىككى قوشقارنىڭ بېشى بىر قازانغا پاتماپتۇ دىگەندەك بولىدۇ.

دۇنيا نىممەتلىرى ئۆتكۈنچى ۋە ئالداتقۇچىدۇر. بۇگۈن قولغان كەلتۈرگەنلەر ئەتە باشقا بىرسىنىڭ بولۇپ قالىدۇ. ئاخىرەتتە قولغا كېلىدىغانلار بولسا مەڭگۈلۈكتۇر ۋە دۇنيادا تىرىشىش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. بۇ تۆت كۈنلۈك دۇنيانى، دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئەڭ قىممەتلىك ئىنسانى بولغان مۇھەممەت سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمگە ئىتائەت قىلغان ئاساستا ئۆتكۈزسەك، ئەبەدى سائادەت ۋە قۇرتۇلۇشقا ئېرىشكەن بولىمىز. ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلمىغان ئاساستا ئۆتكۈزسەك، پۈتۈن ئىشلىرىمىز بىكارغا كەتكەن بولىدۇ. ئۇنىڭغا مايىل بولمىغان ھەر قانداق ياخشى ئىش پەقەت بۇ دۇنيادىلا قالىدۇ. ئەمما ئاخىرەت ئۈچۈن ھىچقانداق پايدىسى بولمايدۇ.

ئۇنىڭغا ئىتائەت بىلەن ئۆتكۈزگەن زەرىچە قەدەر بىر ئىش، پۈتۈن دۇنيا نىممەتلىرىدىنمۇ يۇقىرى تۇرىدۇ. ئىنسانلىقنىڭ قىممىتى ۋە شەرىپى ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشتۇر. رەسۇلۇللاھقا مايىل بولۇش ئۈچۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھلى سۈننەتنىڭ تۆت مەزھىپىدىن بىرسىگە تەۋە بولىشى ئەڭ ئاساسى شەرتلەرنىڭ بىرسىدۇر. پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئىمان ئېيتىپ، ئۇنىڭ بىزگە كەلتۈرگەنلىرىنى قوبۇل قىلىش، ئۇنى ياخشى كۆررۈش، سۆيۈش، نەسىھەتلىرىنى قوبۇل قىلىش دىمەكتۇر. ئۇنىڭغا ھۆرمەت ۋە تازىم قىلىش پەرىزدۇر. بۇ خۇسۇستا ئاللاھ تائالاھ: «ئۇ ھالدا، ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرى بولغان رەسۇلۇللاھقا ئىمان ئېيتىڭلار، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىڭلاركى، توغرا يولنى تاپقان بولۇڭلار. كىمكى، ئاللاھ تائالاھ ۋە پەيغەمبەرىگە ئىمان ئېيتمىسا، مۇھەققەقكى، بىز ئۇ كاپىرلار ئۈچۈن دەھشەتلىك بىر ئاتەش تەييارلىدۇق» دەپ بۇيرىغان ئىدى. (ئاراف سۈرىسى، 158-ئايەت، مەنىسى)

رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز: «ئاللاھ تائالاھتىن باشقا ئىلاھ يوق ئىكەنلىكىگە شاھادەت كەلتۈرۈپ، ماڭا ۋە ماڭا ئەۋەتىلگەنلەرگە ئىمان كەلتۈرگىچە، ئىنسانلار (كاپىرلار) بىلەن ئۇرۇش قىلىش ماڭا ئەمىر قىلىندى. ئۇلار ئۇرۇش قىلسا، مۇسۇلمان بولغانلىقى ئۈچۈن جازالانمايدۇ، ماللىرىنى ۋە جانلىرىنى مەندىن قۇتقۇزىدۇ، ئۇلارنىڭ ئىچىدە يوشۇرغان ئىشلىرىنى بولسا، ئاللاھ تائالاھ كۆرۈپ تۇرىدۇ»، «ماڭا كىم ئىتائەت قىلسا، ئاللاھ تائالاھقا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. كىم ماڭا ئېسيان قىلسا، ئاللاھ تائالاھقا ئېسيان قىلغان بولىدۇ. مېنىڭ ئەمرلىرىمگە ئىتائەت قىلغان، ئەمرلىرىمگە ئېسيان قىلغان بولسا، ماڭا ئېسيان قىلغان بولىدۇ»، «ماڭا ئىتائەت قىلغان ۋە مېنىڭ كەلتۈرگەنلىرىمگە ئىتائەت قىلغان كىشىنىڭ ھالى بىلەن ماڭا ئىتائەت قىلمىغان ۋە كەلتۈرگەنلىرىمنى يالغانغا چىقارغان كىشىلەرنىڭ ھالى شۇ ئادەمنىڭ ھالىغا ئوخشايدۇ. ئۇ ئادەم بىر ئۆي سايتۇ، (ئىنسانلارغا مۇكەممەل بىر زىياپەت بېرىش ئۈچۈن) گۈزەل، خىلمۇ-خىل تاماقلارنى تەييارلاپتۇ، ئىنسانلارنى تاماققا چاقىرىش ئۈچۈن بىرسىگە

ۋەزىپە بېرىپتۇ. دەۋەتنى قوبۇل قىلغان كىشى بولسا، ئۆيگە كىرىدۇ ۋە بۇ لەززەتلىك تاماقلارنى يەيدۇ، دەۋەتنى قوبۇل قىلمىغان كىشى بولسا، ئۆيگە كىرمەيدۇ، نەتىجىدە ئۇ تاماقلارغىمۇ ئېغىز تەگمىگەن بولىدۇ. بۇ يەردىكى ئۆي (رەسۇلۇللاھنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلغان تەقۋادار كىشىلەر ئۈچۈن تەييارلانغان) بولسا، جەننەتتۇر. (ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ نىممەتلىرى بىلەن تولغان جەننەتتىكە) دەۋەت قىلغان بولسا، مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامدۇر. كىم مۇھەممەت ئەلەيھىسسالامغا ئىسيان قىلسا، ئاللاھ تائالاھقا ئىسيان قىلغان بولىدۇ. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام، ئۆزىگە ئىتائەت قىلغان مۆمىنلەر ۋە ئۇنى يالغانغا چىقارغان كاپىرلار بولۇپ ئىنسانلارنى ئىككى تۈرگە ئايرىغۇچىدۇر»، «مېنىڭ سۈننىتىمگە ۋە مېنىڭدىن كېيىن كېلىدىغان ھۇلەپائى راشىدىنىنىڭ (پەيغەمبەردىن كېيىن كېلىدىغان تۆت خەلىپە) سۈننىتىگە چىڭ يېپىشىڭلار. ئۇلارغا پۈتۈن كۈچۈڭلار ۋە ئىشتىياقىڭلار بىلەن باغلىنىڭلار. (دىندا) كېيىن مەيدانغان كەلگەن (قۇرئان كەرىمنى، سۈننەتنى، ئۈممەتنى ۋە دىننى بىلمىگەنلەر) نەرسىلەردىن ئۆزەڭلارنى قوغداڭلار. چۈنكى دىندىن كېيىن مەيدانغا كەلگەن نەرسىلەر بىدئەتتۇر، ھەر قانداق بىدئەت ساپىقلىقتۇر» دەپ بۇيرىغان ئىدى.[466]

ئەنەس بىن مالىك رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇخلىشى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بىر ھەدىستە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «كىم مېنىڭ سۈننىتىمگە ئەمەل قىلىپ ياشىسا، مېنى ئۇلۇغلىغان ۋە ھۆرمەت ئىزھار قىلغان بولىدۇ. ماڭا ھۆرمەت بىلدۈرگەن ۋە ئىتائەت قىلغان بولسا، جەننەتتە مەن بىلەن باراۋەردۇر» دىگەن ئىدى.

بىلال بىن ھارىس رىۋايەت قىلغان ھەدىستە، پەيغەمبەر ئەپەندىمىز: «بىر كىشى، ئىسلامنىڭ سۈننەتلىرىگە رىئايە قىلسا، بۇنىڭ ساۋابىغا ۋە ئۇنى قىلغانلارنىڭ ساۋابىغا ئېرىشىدۇ. ئەگەر بىر كىشى ئىسلامدىكى سۈننەتلەرنى كۆزگە ئىلمىسا ۋە قىلمىسا، بۇنىڭ گۇناھى ۋە بۇنى قىلغانلارنىڭ گۇناھى ئۇنىڭغا بېرىلىدۇ» دىگەن ئىدى.[467]

ئۆمەر بىن ئابدۇلئەزىز ھەزرەتلىرى: «رەسۇلۇللاھ ئەپەندىمىز، تولىمۇ گۈزەل بىر يولنى ئاچتى. ئۇنىڭدىن كېيىن خەلىپەلەرمۇ يوللار ئاچتى. رەسۇلۇللاھنىڭ سۈننىتى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى خەلىپەلەرنىڭ سۈننىتىگە ئەمەل قىلىش، ئاللاھ تائالاھ ۋە ئۇنىڭ كىتاپلىرىغا ئەمەل قىلىپ ھەرىكەت قىلىشتۇر. ئاللاھ تائالاھ ۋە پەيغەمبەر ئەپەندىمىزگە ئىتائەت قىلماق، ئاللاھ تائالاھنىڭ دىنىنى كۈچلەندۈرۈش بىلەن بىردەكتۇر. ئىسلامىيەتنى ھېچكىمنىڭ بۇزۇش ۋە ئۆزگەرتىش ھوقۇقى يوقتۇر. سۈننەتكە قارشى چىققان كىشىلەرنىڭ سۆزلىرىگە ئەمەل قىلىش جائىز ئەمەستۇر.

پەيغەمبەر ئەپەندىمىز ۋە ئاسخابىنىڭ سۈننىتىگە ئەمەل قىلغانلار، ھىدايەت يولىغا ئېرىشكەن بولىدۇ. بۇلاردىن ياردەم سورىغانلار، مۇتلەق ياردەمگە ئېرىشكەندۇر. ئەگەر كىم سۈننەتكە قارشى چىقسا ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىسا، مۇسۇلمانلارنىڭ ماڭغان يولىدىن چەتنەپ كەتكەن بولىدۇ. ئاللاھ تائالاھ، ئۇ كىشىنى يامان ئىشلارنى قىلغۇزۇپ دوزاققا مۇپتىلا قىلىدۇ. بارىدىغان يەرلەرنىڭ ئەڭ يامىنى دوزاقتۇر» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

ئەخمەت بىن خانبەل ھەزرەتلىرى: «بىر كۈنى بىر جامائەت بىلەن بىللە ئىدىم. ئۇلار كىيملىرىنى سېلىپ سۇغا كىردى. مەن بولسام،‹كىم ئاللاھ تائالاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتسا، ھاممامغا (ئەۋرەت يەرلىرىنى ياپماستىن) كىرمىسۇن› ھەدىسى بويىچە كىيىم سالدىم. ئۇ كېچە چۈشۈمدە بىر كىشى ماڭا: ئەي ئەخمەت! ساڭا خوش-خەۋەر! ئاللاھ تائالاھ، سېنى رەسۇلۇللاھنىڭ سۈننىتىگە ئەمەل قىلغىنىڭ ئۈچۈن گۇناھلىرىڭنى ئەپۇ قىلدى. سېنى ئىمام قىلدى، ئىنسانلار ساڭا مائىل بولىدۇ، دىدى. مەن: سىز كىم؟ دىدىم. ئۇ كىشى: مەن جەبرائىل، دىدى» دەپ بايان قىلغان ئىدى.

بىر كىشى، ھەر ئىشىدا رەسۇلۇللاھ سالاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەﷲمگە مائىل بولمىسا، مۆمىن ھېساپلانمايدۇ. پەيغەمبەرنى ئۆز جېنىدىن بەكىرەك ياخشى كۆرمىسە، ئىمانى تولۇق بولمايدۇ. مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ۋە جىنلارنىڭ پەيغەمبەرىدۇر.

ھەر ئەسىردە ياشىغان ھەر بىر مىللەتنىڭ ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشى ۋاجىپتۇر. ھەر مۆمىنىنىڭ ئۇنىڭ دىنىغا ياردەم قىلىشى، ئۇنىڭ ئەخلاقى بىلەن قوراللىنىشى، ئۇنىڭ مۇبارەك ئىسمىنى كۆپ سۆزلەش، ئۇنىڭ ئىسمىنى سۆزلىگەندە ۋە ئاڭلىغاندا، ھۆرمەت ۋە تازىم بىلەن ئۇنىڭغا دۇئا ۋە سالام قىلىش، مۇبارەك جامالىنى كۆرۈشكە ئاشىق بولىشى، ئۇنىڭ بىزگە يەتكۈزگەن قۇرئان-كەرىم ۋە ئىسلام دىنىنى سۆيۈش ۋە ھۆرمەت قىلىش لازىمدۇر.

---

[466]ئىبنى ماجە،«مۇقەددىمە»،6؛ دارىمى،«مۇقەددىمە»،16؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، IV،126؛ ھاكىم، ئەل-مۇستەدرەك،I،174؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،II،422.

[467]ئىبنى ماجە،«مۇقەددىمە»،36؛ دارىمى،«مۇقەددىمە»،44؛ ئەخمەت ب. خانبەل، ئەل-مۇسنەت، IV،361؛ بەيخاكى، ئەس-سۈنەن،II،136.

# ھىلىيەئى سائادەت (شئىر)

ئاسخابىغا نەسىھەتتىن كېيىن،
پەخرى ئالەم دىدى مەندىن كېيىن.
تىلەيمىز ئۇلۇغلۇق كانى ئاللاھتىن،
چۈنكى بىز بولغاچقا ئاجىز بىر قۇل.

گەر پاكلىقىمنى كۆرسە بىرى،
بولۇر چېھرىمنى كۆرگەن گىبى.
ھەققىدە سۆزلەر بىردەك ئۈممەتىنىڭ،
ئاق يۈزلۈك ئىدى ئالەمنىڭ پەخرى.

كۆرگەندە سۆيگۈ ھاسىل بولۇپ،
يەنى ھۆسنۈمگە ئاشىق بولسا.
يۈزلىرى ئاق-قىزىل نۇر كەبى ئىدى،
خۇش چىرايى گۈلدەك ئېچىلغان ئىدى.

مېنى كۆرۈشنى قىلسا ئارزۇ،
قەلبى، سۆيگۈم بىلەن تولسا.
تەرلىرى چاقنىغان مەرۋايىت ئىدى،
بەكمۇ مائىل قىلاتتى باشقىلارنى ئۆزى.

دوزاق بولىدۇ ئۇنىڭغا ھارام،
رەببىم، جەننەتنى قىلار ئېكرام.
تەرلىرى گەر تۆكۈلسە تەرلىگەندە،
ئەتىراپىغا چاچاتتى نۇر دولقۇنى.

ھەتتا يالاڭ بەدەنلەر بىرلەشمەس،
بولۇر ئاللاھنىڭ قانۇنىدا ھەق.
كۆرۈنەتتى كۆزلىرى دائىم سۈرمەلىك،
يۈرەكلەرنى مەھلىيا گۈزەل كۆزلىرى.

دېدىكى پاك رەسۇل بىزگە،
سۆيۈپ يازسا بىرسىنىڭ قولى.
كۆز ئاقلىرى ئىدى ئاجايىپ ئاپئاق،
قىلدى ھەق بۇنى ئايەتلەردە ئىسپات.

قىلار ئاللاھ قورقۇدىن ئۇزاق ئۇنى،
قازا بىلەن تولغان بولسىمۇ كۈنى.
قاپقارا كۆزلىرى ئەمەستى كىچىك،
بىر ئىدى ئۇنىڭغا يېقىن ۋە يىراق.

كېسەللىك كۆرمەيدۇ دۇنيادا كۈنى،
ھىچ ئاغرىماس پۈتۈن تېنى.
تولىمۇ چىرايلىق لەتىپتۇر كۆزى،
نۇر چېچىپ تۇراتتى مۇبارەك يۈزى.

گەر گۇناھكار بولسا بۇ كىشى،
دوزاق بولىدۇ ئۇنىڭغا ھارام.
ئەگەر كۆتۈرسە ئۇنىڭ ئۇلۇغلىقىنى،
كېچە-كۈندۈز كۆتۈرەلمەس ئۇنى.

ئاخىرەتتە قۇرتۇلىدۇ ئازاپلاردىن،
ئۇنىڭ بۇلۇر دۇنيادا ئىشلىرى راۋان.
قارىسا نەزىرى بىلەن خالىغان يەرگە،
بەدىنى بۇرۇلاتتى ئۇنىڭ بىلەن بىرگە.

ھەر ئىشتا مۆمىنگە ئاللاھ يۆلەنچۈك،
دۇنيادا رەسۇلنى كۆرگەنلەرگە.
بېشىغا مائىل ئىدى ئۇنىڭ بەدىنى،
تاشلىمىدى بۇ ئادەتىنى ئەبەدى.

قىيىندۇر پاك رەسۇلنى قىلماق بايان،
مەدىھە سۆزلىرىگە يەتمەيدۇ ئىمكان.
ھەم جىسمى ھەم روھى ھەر ئان رەسۇلغا،
چەمبارچاس بولغان ئىدى مۇجەسسەم.
گۈزەل ھەم سۆيۈملۈك ئىدى ئۇ رەسۇل، يۈزى ئوخشايتتى تولۇن ئايغا،
ھەق ۋە ئادالەت ئېگىسى ئىدى ئۇ رەسۇل. يۈزى ئەينەك ئىدى ئۇلۇغ مەۋلاغا.

مالىك بىلەن ئەبۇ ھالە بايان قىلدى،
ھىلال ئايدەك گۈزەل قاشلىق ئىدى.
نۇرلۇق ۋە ھەيۋەت ئىدى ئۇ گۈزەل ئىنسان،
قاراشتىنمۇ ئەيمىنەتتى كۆرگەن ئىنسان.

ئىككى قېشى ئارىسى ھەر زامان،
كۆمۈش كەبى بولاتتى كۆرگەنگە ئايان.
كۆڭۈللەرنى رام قىلدى چېھرى بىلەن،
ئاشىق بولدى يۈز مىڭلىغان ساھابى.

مۇبارەك يۈزى بىر ئاز يۇمىلاق ئىدى،
تېرىسى سۈزۈك ھەمدە پارلاق ئىدى.
بىر قېتىم كۆرسە ئەگەر چۈشىدە ئۇنى،
تاپالماس دۇنيادا ئۇنداق بىر بەخىت.

قارا قاشلىرى مېھراپ كەبى،
قىبلەسى گويا پۈتۈن جاھاننىڭ.
ئۇنىڭ گۈزەل يۈزىنى كۆرگەنلەر،
ئارتۇق گۆشلۈك ئەمەس ئىدى دېدىلەر.

بۇرنىنىڭ ئوتتۇرىسى بىر ئاز ئېگىز ئىدى.
ئەگەر ياندىن قارىسا مۇبارەك بۇرنى.
ياراتتى جانابى ئاللاھ سۆيۈپ ئۇنى،
ئاق يۈزلۈك، نۇرلۇق پېشانە رەسۇلنى.

بەك گۈزەل ئىدى مۇبارەك رەسۇل،
تەرىپلەش تەستۇر گەر كۆرسە كىشى.
بويىنىدىن ھەر ئان چېچىلغان نۇرلار،
چاشلىرى ئىچىدە كېزەتتى سەرسان.

چىشلىرى ئارىسى بىر ئاز بوش ئىدى.
پارقىراپ تۇراتتى مەرۋايىت كەبى.
مۇبارەك چاچ-ساقلىدىن بىلسەڭ ئەگەر،
ئاقارغان ئىدى ئون يەتتە تال پەقەت.

ئالدى چىشلىرى كۆرۈنۈپ قالسا ئەگەر،
ئەتراپىنى قاپلايتتى چاقنىغان بىر نۇر.
نە بۆدىرە نە تۈز ئىدى چاچلىرى ئۇنىڭ،
تولىمۇ ياراشقان ئىدى بۇ گۈزەل پاسۇن.

گەر كۈلسە ئىككى جاھان سۇلتانى،
جىمى ئالەم ھەر نەرسىنىڭ پەيغەمبەرى.
شەرمى-ھايالىق، پاك ئىنسان ئىدى،
تولىمۇ ئاق ۋە ساپ ئىدى، گۇناھتىن ئۇزاق.

كۆرۈنەتتى ئالدى چىشلىرى بەكمۇ رەتلىك،
ھوسۇل بەرگەن بۇغدايلاردەك تانە-تانە.
ئاسخابى ئىچىدە ئەھلى ئەدەپ،
قورسىقى بىر ئىدى مەيدىسىگە ھەپ.

ئىبنى ئابباس دەيدۇ: ئەي خۇدانىڭ ھەبىبى،
تەبەسسۇم ئۈزەلمەيدۇ مۇبارەك يۈزىڭدىن.
ئېچىلسا ئۇنىڭ مۇبارەك ئېغىزى،
بىرىدۇ ھىكمەت، ئىلىم غەزىنەسى كەبى.

ھايالىق ئىدى ئۇ دىنىنىڭ ئەلچىسى،
قاقاقلاپ كۈلمەيتتى ئۇ پەزىلەت ئەھلى.
ئاشىق بولسا مەھەللە ئەتراپ،
باشقىسى بولامدۇ سائادەت شەربىپ.

نازۇك ۋە نومۇسچان ئىدى جانابى رەسۇل،
تىكىلىپ قاراشقىمۇ بولاتتى ھەرئان خىجىل.
كۆرسە ئاق ۋە پاك نۇرلۇق يۈزىنى،
كۆرگەندەك بولار تولۇن ئاينى.
مۇبارەك كاللىسى ئەقىللىق ئىدى،
تولغان ئىدى ئۇنىڭغا ئىلىم شەربىپ.
كۆڭلى دەريا، نازۇك ۋە پاك بولۇپ،
يېڭى ئېچىلغان خۇش-پۇراق گۈلدەك ئىدى.

يۈرەكلەرگە ئاشىقىدىن ئوتلار ياقاتتى،
بولار ئاشىق ئۇنى كۆرگەن ھەر كىشى.
تولىمۇ ئۇلۇغ دەيتتى كۆرگەن نەزەر،
ئەگەر كۆرسە ئۇنىڭدىكى كارامەتنى.

بىلمىگەن بارمۇ ئۇنى بۇ دۇنيادا،
سۆيگۈسى بىلەن تولغان پۈتكۈل جاھان.
بىرسىنى كۆرسە ھەر دائىم سالام بېرەر،
تەبەسسۇم بىلەن كۈلەر ئۇ گۈزەل رەسۇل.

دۈمبىسى ئوتتۇرىسى گۆشلۈك ئىدى،
كېرەم ئەھلى، شانۇ-شەۋكەتلىك ئىدى.
بىر-ئىككى كۈن ئۆتسىمۇ ئەگەر،
ھەتتا ئۆتسە ئايلار زامانلار،

كۆمۈشتەك تېنىدە لاتاپەت بار ئىدى،
پەيغەمبەرلىك تامغىسى بېسىلغان ئىدى.
مانا مەن دەپ چىقىپ تۇرار،
ئۇ خۇش-پۇراق چېچىپ تۇرار.

دۈمبىسىگە بېسىلغان مۇبارەك تامغا،
مۈرىسىنىڭ ئوڭ تەرىپىگە يېقىن ئىدى.
كىرىستال كەبى ئىدى ئۇنىڭ جىسمى،
رەسۇلۇمنى تەرىپلەشكە يەتمەيدۇ كۈچۈم.

كۆرگەنلەر سۆزلەپ بەردى بىلمىگەنلەرگە،
بىر ئۇلۇغ تامغا ئىدى ئاللاھ ئەمرى.
دوستىغا قاراشقا تەلپۈنگەن كۆزلەر،
بىرلەشكەن جىسمى بىلەن تەڭ.

رەڭگى سېرىققا يېقىن قارا ئىدى،
كەپتەرنىڭ تۇخۇمى قەدەر ئىدى.
كامالەت ئېگىسى، نازۇك ئۇ زات،
ھەق يولنى ھېكمەتنى كۆرسەتكەن ئىدى.

ئەتراپىغان تارقالغان خەتلەردەك،
بىر-بىرىگە كىرشكەن توردەك ئىدى.
كۆكسىدىكى، مۇبارەك ھەر بىر تانە قىل،
خۇددى چاقنىغان كۆمۈش لەۋھە كەبى.

بايان قىلار بىلگەنلەر ئۇنىڭ نەسەبىنى،
دېدىلەر ئۇستىخانلىق ھەيۋەت ئىدى.
كۆكسى ئوتتۇرسىدىن پەسكە بىر تىك،
بىر قارا رەڭلىك تۈك تىزىلغان ئىدى.

ھەر ئۇستىخان يوغان مەردانە بولۇپ،
قامىتى ۋە جامالى مۇبارەك ئىدى.
بۇ قارا خەت، ياراشقان مۇبارەك بەدىنىگە،
گۈزەل ئىدى ئاي ئەتراپىدىكى نۇرلار كەبى.

مۇبارەك ئەزالىرىنىڭ ھەممىسى،
تولىمۇ گۈزەل مۇۋاپىق يارالغان ئىدى.
پۈتۈن ئۆمرىدە قالغان ئىدى بۇ ھال،
ياش يىگىت كەبى بۇ مۇبارەك ئەزا.

تولىمۇ گۈزل، خۇش-چىراي بولۇپ،
قۇرئاندا يېزىلغان ئايەتلەر كەبى.
ئۇزارغانچە ئۇنىڭ پەيغەمبەر ياشى،
پاكلاندى ئېچىلمىغان گۈل كەبى.

مۇبارەك ئالقانلىرى شەرەپلىك سۇلتان،
مۇبارەك پۇتلىرى ئاستى تەختى-راۋان.
نە ئورۇق نە سېمىز ئىدى،
مۆتىدىل ھەم قۇۋۋەتلىك ئىدى.
ئۇ كائىناتنىڭ سۇلتانى ئىدى،
جىمى دۇنيا ئۇنىڭ ئۈچۈن پەرۋانە كەبى.
بىر زاتكى خۇدانىڭ مۇرات قىلغىنى،
ئەي! ئەزالىرى مۇبارەك بۇ گۈزل نەبى.

نەق پەيغەمبەردۇر دېيىشتى ئەھلى ئۆزى،
سۆزلىرىدە پەرىق يوقتۇر ھىچبىر زامان.
يولدا كۆرسە ئۇنى مەلۇم بىر كىشى،
تۇيۇقسىز ئالدىغا چىقسا ئۇ كىشى،

بولدى ئۇ جىمى ئالەمگە ئۇستاد،
ئادىللىق ئۇنىڭغا ھەر زامان ئاساس.
قورقۇدىن ئەندىكەر يۈرەك ۋە ئىچى،
تولىمۇ سۆرلۈك ئىدى ئۇ گۈزەل نەبى.

ئاجايىپ ئۆلچەملىك پاك بەدىنى،
نۇر بىلەن غەرىق بولغان پۈتۈن بەدىنى.
ئۇنىڭ بىلەن سۆھبەتتە بولسا بىرى،
تىڭشىسا ئۇنىڭ كالاملىرىنى كىشى،

ئوتتۇرا بوي، ئۇ قامەتلىك گەۋدە،
ئۇنىڭ بىلەن تۈزۈلدى جىمى نىزام.
ئۇنىڭ گۈزەل سۆزلىرى تەسىرى بىلەن،
بولاتتى خالىسا ئۇنىڭغا بىر ئۆمۈر قۇل.،

كۆرگەنلەر سېنىڭ كامالىتىڭنى،
ھەر زامان ئوقىدى مەدھىيە ساڭا.
كەلمەيتتى ھىچ نەرسە ئەخلاقىغا،
تۆلىسە ھەر قانچە چەكسىز بەدەل.

كۆرمىدۇق ئۇنىڭدەك گۈل يۈزلۈك ئىنسان،
بويى ھەم خۇيلىرى تولىمۇ گۈزەل.
يا رەسۇل! كۈچۈم يەتمەس سېنى كۈيلەشكە،
يارىتىلدۇق سېنىڭ ھۆرمىتىڭ بىلەن نەبى.

ئوتتۇرا بوي بولسىمۇ نەبى،
ئېگىز بوي بىلەن ماڭسىمۇ نەبى،
ئەي كائىنات سۇلتانى مۇبارەك نەبى،
سېنىڭ ئۈچۈن ھەر نەرسە ھەتتا جېنىم پىدا.

ئۇ كىشى نەقەر ئېگىز بولسىمۇ،
ئۇنىڭدىن ئېگىز كۆرۈنەتتى نەبى.

ئېگىز بويلۇق بولغاندىن ئۇ نەبى،
يەنىلا بىر غېرىچ ئۇزۇندەك نەبى.

ئىززەت بىلەن ماڭسا بىر يولغا نەبى،
ماڭاتتى چاقماقتەك سۈرئەتتە نەبى.

ئۇ قەدەر ھايالىق نومۇسچان ئىدى،
بېشىنى كۆتۈرمەس يەردىن ئۇ نەبى.

خۇددى دۆڭدىن پەسكە ماڭغاندەك،
ھەر دائىم ئالدىغا ئېگىلگەن نەبى.

شانى تولىمۇ شەرەپلىك ئىدى،
ئىپتىخار ئەيلەيتتى، ئۇ روھى نەبى.

# تارىخى ۋەقەلەر

571 ھەزرىتى مۇھەممەت ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلدى. (رەبىئۇل ئېۋىنىڭ 12-كۈنى، مىلادى 571-يىلى، 4-ئاينىڭ 20-كۈنى)

574 سۈت ئانىسى مۇھەممەت پەيغەمبەرنى مەككىگە ئېلىپ كېلىپ ئانىسى ھەزرىتى ئامىنەگە تاپشۇرۇلۇشى.

575 ئانىسى ھەزرىتى ئامىنەنىڭ ۋاپاتى. بۇۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ھىمايىسىگە قېلىش.

577 بۇۋىسى ئابدۇلمۇتەللىپنىڭ ۋاپاتى ۋە تاغىسى ئەبۇ تالىپقا ئامانەت قېلىشى.

578 تاغىسى ئەبۇ تالىپ بىلەن سۈرىيە ساياھىتى.

583 تاغىسى ئەبۇ تالىپ بىلەن سۈرىيە ساياھىتى ۋە بۇسرادىكى راھىپ باھىرانىڭ، ئۇنىڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى بىلىشى.

595 ھەزرىتى خەدىچەنىڭ تىجارەت كارۋىنىغا باش بولۇپ، شامغا ساياھەت قىلىشى.

596 ھەزرىتى خەدىچە بىلەن توي قىلىشى.

606 كەبە شەرىپىنى ئوڭشاشتا ھاجەرى ئەسۋەتنى يەرىگە قويۇش.

610 ھىرا ئۆڭكۈرىدە تۇنجى ۋەھىنىڭ كېلىشى.

613 ئۈچ يىل يوشۇرۇن دەۋەت قىلغاندىن كېيىن سافا تۆپىلىكىگە چىقىپ ئوچۇق-ئاشكارە ئىسلام دىنىغا چاقىرىش.

615 مۇسۇلمانلارنىڭ خەبەشىستانغا ھىجرەت قىلىشى.

616 ھەزرىتى ھامزانىڭ مۇسۇلمان بولىشى. ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ مۇسۇلمان بولىشى.

619 ھەزرىتى خەدىچە ۋە ئەبۇ تالىپنىڭ ۋاپات بولىشى.

620 مىراجغا چىقىشى. بىرىنچى ئاكابە قەسىمى.

621 ئىككىنچى ئاكابە قەسىمى.

622 مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت.

623 بەدىر ئۇرىشى ۋە ئۇنىڭ غەلىبىسى. قىبلىنىڭ مەسچىت ئاقسادىن كەبە مۇئاززامغا ئۆزگىرىشى. مەسچىتنىڭ ئالدىدا، يوقسۇللارغا ياردەم قىلىش ئۈچۈن «سۇپپا» ياسىلىشى. ھەزرىتى ئايشە بىلەن توي قىلىشى.

624 قىزلىرىدىن ھەزرىتى رۇقىيەنىڭ ۋاپات بولىشى. ھەزرىتى پاتىمە بىلەن ھەزرىتى ئالىنىڭ توي قىلىشى.

625 ئۇھۇت ئۇرۇشى. ھەزرىتى ھامزانىڭ شاھادىتى. ھەزرىتى ھەسەننىڭ تۇغۇلىشى (رامىزان ئېيىدا). ھەزرىتى ھۈسەيىننىڭ تۇغۇلىشى (شابان ئېيىدا). ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ قىزى ھەزرىتى ھافسا بىلەن توي قىلىشى.

626 خەندەك ئۇرۇشى.

628 ھۇدەيبىيە شەرتنامىسى. ھۆكۈمدارلارغا ۋە يۇرت ئاقساقاللىرىغا، ئىسلامغا چاقىرىدىغان مەكتۇپلارنى ئەۋەتىش. ھايبەرنىڭ فەتىخ بولىشى.

629 مۇتە ئۇرىشى ۋە ئۇرۇش غەلىبىسى.

630 مەككىنىڭ فەتىخ بولىشى. قىزلىرىدىن ھەزرىتى زەينەپنىڭ ۋاپات بولىشى. ئوغلى ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ تۇغۇلىشى. ئوغلى ھەزرىتى ئىبراھىمنىڭ ۋاپاتى. تەبۇك ئۇرۇشى.

632 ۋىدالىشىش خۇتبىسىدە يۈز مىڭدىن ئارتۇق ئاسخابى كېرەمگە خىتاپ قىلىشى. جەننەتۇل باكى مازارلىقى زىيارەت قىلىشى. ۋاپاتى (4-ئاينىڭ 8-كۈنى، سەيشەنبە).

# پايدىلانغان كىتاپلار


-قۇرئان-كەرىم.
-تەپسىر مازھارى (سەنائۇللاھ پانىپۇتى)
-تەپسىر كۇرتۇبى (ئىمام كۇرتۇبى)
-تەپسىر بەيداۋى (كادى بەيداۋى)
-تەپسىر كەبىر (فاھرۇددىن رازى)
-تەپسىر  ھازىن (ئىمامى بۇخارى)
-رۇھۇل بايان (ئىسمايىل ھەققى بۇرسەۋى)
-ساھىھ بۇھارى (ئىمامى بۇھارى)
-ساھىھ مۇسلىم (ئىمام مۇسلىم)
-سۈنەنى تىرمىزى (ئىمام تىرمىزى)
-مۇۋاتتا (ئىمام مالىك)
-مۈسنەد (ئىمام ئەخمەت بىن خانبەل)
-ئەلمۇجەمۇسساغىر (ئىمام تابەرانى)
-ئەلمۇساننەف (ئىمام ئابدۇررازاق)
- ئەلمۇساننەف (ئىمام ئىبنى ئەبى شەيبە)
-ئەسسىرەتۈننەبەۋىييە (ئىبنى ھىشام)
-سىرەتۈننەبى (ئەخمەت بىن زەينى داھلان)
-ئەسسىيەرەۇلكەبىر (ئىمام مۇھەممەت)
-شەرھۇسسىيەرىلكەبىر (ئىمام سەراھسى)
-شىپائى شەرىف (كادى ئىياد)
-شەمەئىلى شەرىپە (ئىمام تىرمىزى)
-دەلاھىلۈن نۈبۈۋۋە (ئەبۇ نۇئايىم ئىسفاھانى)
-شەۋاھىدۈن نۈبۈۋۋە (مەۋلانە ئابدۇراخمان جامى)
-مەئارىجۈن نۈبۈۋۋە تەرجىمىسى (ئالتىپارماق مۇھەممەت ئەپەندى)
-قىساسۇل ئەنبىياھ (ئەخمەت جەۋدەت پاشا)
-مىراتى كائىنات (نىشانجىزادە مۇھەممەت ئەپەندى)
-مەۋلىدى شەرىپ ‹ۋەسىلەتۇن نەجات› (سۇلايمان چەلەبى)
-ئىسپاتۇن نۈبۈۋۋە (ئىمام راببانى)
-مەكتۇباتى ئىمامى راببانى (ئىمامى راببانى)
-مەكتۇباتى ماسۇمىييە (مۇھەممەت ماسۇم فارۇقى)
-ئىتىقادنامە (مەۋلانە خالىد باغداتى)
-جالىيەتۈل ئەكدار (مەۋلانە خالىد باغداتى)
-ئىھياھۇ ئۇلۇمىددىن (ئىمامى گازالى)
-كىميائى سائادەت (ئىمامى گازالى)
-ئەتتاباكاتۈل كۈبرا (ئابدۇلۋاھاب شارانى)
-تارىخۇل ئىسلام (ئىمام زەھەبى)